# 13- باب
# ماشىنا ۋە يىرىك سانائەت

## 1. ماشىنىلارنىڭ تەرەققىي قىلىشى

جون ستيۇئارت مىل ئۆزىنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» دېگەن كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ:

«دۇنيادا ھازىرغا قەدەر ئىجاد قىلىنغان بارلىق ماشىنىلارنىڭ ھەرقانداق ئادەمنىڭ ھەر كۈنلۈك ئەمگىكىنى يېنىكلەشتۈرگەن ياكى يېنىكلەشتۈرمىگەنلىكى گۇمان قىلىشقا ئەرزىيدىغان ئىش.»(86)

بىراق كاپىتالىزمنىڭ ماشىنا ئىشلىتىشىنىڭ مەقسىتى ھەرگىزمۇ بۇنداق ئەمەس. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى تەرەققىي قىلدۇرۇشنىڭ باشقا بارلىق ئۇسۇللىرىغا ئوخشاش، ماشىنا تاۋارلارنى ئەرزانلاشتۇرۇش، ئىشچىلارنىڭ ئۆزى ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان ئىش كۈنىنى قىسقارتىش ئارقىلىق، كاپىتالىستلارغا ھەقسىز ئىشلەپ بېرىدىغان ئىش كۈنىنى ئۇزارتىدۇ. ماشىنا — قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدىغان ۋاستە.

ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزگىرىشى جەھەتتە، ئىشخانا قول سانائىتىدە ئەمگەك كۈچلىرى باشلىنىش نۇقتىسى قىلىنىدۇ، يىرىك سانائەتتە ئەمگەك ۋاستىلىرى باشلىنىش نۇقتىسى قىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالدى بىلەن ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قانداق قىلىپ قورالدىن ماشىنىغا

(86) مىل «ماشىنىلارنىڭ ئەمگەككە تايىنىپ ياشىمايدىغان ھەر قانداق ئادەم» دېيىشى كېرەك ئىدى؛ چۈنكى، ماشىنىلار راھەت-پاراغەتتە تۇرمۇش كەچۈرىدىغان بىكارچىلارنىڭ سانىنى كۆپلەپ ئاشۇرۇۋەتكەنلىكىدە شەك يوق.

ئايلىنىدىغانلىقىنى ياكى ماشىنا بىلەن قول سانائەت قوراللىرىنىڭ قانداق پەرقى بارلىقىنى تەتقىق قىلىش كېرەك. بۇ يەردە روشەن ئومۇمىي ئالاھىدىلىك ئۈستىدىلا توختىلىپ ئۆتىمىز، چۈنكى، جەمئىيەت تارىخىدىكى ھەرقايسى دەۋرلەرنى، خۇددى يەرشارى تارىخىدىكى ھەرقايسى دەۋرلەرگە ئوخشاش، ئابستراكت ھالدا قاتتىق ئايرىغىلى بولمايدۇ.

ماتېماتىكلار ۋە مېخانىكلار قورال — ئاددىي ماشىنا؛ ماشىنا — مۇرەككەپ قورال دېيىشىدۇ، شۇنداقلا بۇ سۆزنى بەزى ئەنگلىيىلىك ئىقتىسادشۇناسلارمۇ تەكرارلايدۇ. ئۇلار ماشىنا بىلەن قورال ئوتتۇرىسىدىكى ماھىيەتلىك پەرقنى كۆرمەيدۇ، ھەتتا مەسىلەن، پىشاڭ، يانتۇ تەكشىلىك، ۋىنتا، قوزۇق قاتارلىقلارغا ئوخشاش مېخانىكىلىق كۈچلەرنىمۇ ماشىنا دەپ ئاتايدۇ.(87) ھەقىقەتەنمۇ ھەرقانداق ماشىنا — كۈچنىڭ قانداق ئۆزگىرىشى ۋە قوشۇلۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئەنە شۇنداق ئاددىي كۈچلەردىن تەركىب تاپىدۇ. لېكىن ئىقتىسادشۇناسلىق نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، بۇنداق تەرىپلەش زادىلا يارىمايدۇ، چۈنكى بۇنىڭدا تارىخىي ئامىل يوق. يەنە بىر تەرەپتىن، بەزىلەر قورال بىلەن ماشىنىنىڭ پەرقى: قورالنى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ — ئادەم، ماشىنىنى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ — ئادەم كۈچىدىن پەرق قىلىدىغان تەبىئەت كۈچى، مەسىلەن، ھايۋان، سۇ، شامال قاتارلىقلاردىن ئىبارەت دەپ قارايدۇ.(88) . لېكىن بۇ قاراشقا ئاساسلانغاندا، تولىمۇ ئوخشاش بولمىغان ھەرقايسى ئىشلەپچىقىرىش

(87) مەسىلەن: خۇتتون «ماتېماتىكا دەرسلىكى»گە قاراڭ.[292]

(88) «ئەنە شۇ نۇقتىئىنەزەرگە ئاساسلانغاندا، قورال بىلەن ماشىنا ئوتتۇرىسىغا مۇنداق روشەن چېگرا سىزىپ قويۇشقىمۇ بولىدۇ، يەنى گۈرجەك، بولقا، ئىسكىنە قاتارلىقلار، شۇنىڭدەك پىشاڭ ۋە ۋىنتا قۇرۇلمىلىرى قانچىلىك ماھىرلىق بىلەن ئىشلەنگەنلىكىدىن قەتئىينەزەر، ئۇلارنى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ ئادەم بولغانلىقىدىن .... بۇلارنىڭ ھەممىسى قورال دائىرىسىگە كىرىدۇ؛ ۋەھالەنكى ھايۋان كۈچى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان سوقا، شامال كۈچى قاتارلىقلار بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان تۈگمەننى ماشىنا جۈملىسىگە كىرگۈزۈش كېرەك.» (ۋىلىيام شۇلتىس «ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتى» 1843-يىل سيۇرىخ نەشرى 38-بەت ) بۇ — بەزى جەھەتلەردىن ماختاشقا ئەرزىيدىغان ئەسەر.



دەۋرلىرىدە مەۋجۇت بولۇپ كېلىۋاتقان كالا قوشۇلغان سوقا — ماشىنا دەپ قارالسا، ئىشچىنىڭ قولى بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان ۋە مىنۇتىغا 96 مىلىق كاتوشكا تۈگىدىغان كلائۇسسېننىڭ ئايلانما توقۇش ئىستانوكى ئاددىي قورال ھېسابلانغان بولاتتى.[293] ئەمما ئوخشاشلا بىر توقۇش ئىستانوكى قول بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلسە قورال بولىدۇ، پار قۇۋۋىتى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلسە ماشىنا بولىدۇ. شۇنداقتا ھايۋان كۈچىدىن پايدىلىنىش ئىنسانلارنىڭ ئەڭ قەدىمكى كەشپىياتىنىڭ بىرى بولغانىكەن، ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشى ئەمەلىيەتتە قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشىدىن ئىلگىرى ۋۇجۇدقا كەلگەن دېيىشكە بولاتتى. 1735-يىلى جون ئايىيت ئۆزىنىڭ يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى ئىجاد قىلغانلىقىنى ھەمدە شۇنىڭدىن ئېتىبارەن 18-ئەسىردىكى سانائەت ئىنقىلابى باشلانغانلىقىنى ئېلان قىلغان چاغدا، ئۇ بۇ ماشىنىنى ھەقىقەتەن ئېشەك ھەرىكەتلەندۈرسىمۇ، ئادەمنىڭ ئەمەس بەلكى ئېشەكنىڭ ھەرىكەتلەندۈرىدىغانلىقى توغرىسىدا ئېغىز ئاچمىغانىدى. جون ئايىيتنىڭ چۈشەندۈرمىسىدە: بۇ بىر خىل «بارماق ئىشلەتمەي يىپ ئىگىرىدىغان» ماشىنا دېيىلىدۇ.(89)

(89) ئۇنىڭدىن ئىلگىرى يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى تېخى ئانچە مۇكەممەللىشىپ كەتمىگەن بولسىمۇ، [illegible] ئەگەر بىر ئىسپات خاراكتېرلىك [illegible] ئاز قىسمىنىڭ ئايرىم ساندىكى [illegible] لېكىن مۇشۇ كەمچىلىك بۇنداق ئەسەر ۋۇجۇدقا [illegible] يەنى ھايۋانات-ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ھاياتىدا [illegible] ھايۋانات-ئۆسۈملۈك ئورگانلىرىنىڭ قانداق [illegible] ئىشلەپچىقىرىش ئورگانلىرىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىش [illegible] تەشكىلاتىنىڭ ماددىي ئاساسىنىڭ شەكىللىنىش تارىخىمۇ [illegible] ئۇستىگە بۇ تارىخنى يېزىش تېخىمۇ ئاسان بولمايتتىمۇ؟ [illegible] تارىخىنىڭ تەبىئەت تارىخىدىن پەرقى شۇكى، ئىنسانلار [illegible] بولسا بىز ياراتمىغان. تېخنولوگىيە ئادەمنىڭ تەبىئەتكە [illegible] ۋاسىتە كېلىپ چىقىش جەريانىنى، شۇنداقلا [illegible] ۋە شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان مەنىۋى تەسەۋۋۇرىنىڭ

بارلىق مۇكەممەللەشكەن ماشىنىلار ماھىيەت جەھەتتىن پەرقلىنىدىغان دىۋىگاتىل، ئۇزارتما مېخانىزم، قورال ماشىنا ياكى ئىش ماشىنىسىدىن ئىبارەت ئۈچ قىسىمدىن تەركىب تاپىدۇ. دىۋىگاتىل — پۈتۈن مېخانىزمنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان كۈچ. ئۇ ياكى ئۆزىنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان كۈچنى، مەسىلەن، پار ماشىنىسى، تېرمودىنامىك ماشىنا[295]، ئېلېكتروماگنىت ماشىنىلاردەك ئۆزى ھاسىل قىلىدۇ؛ ياكى يۇقىرىدىن چۈشىدىغان سۇدىن سۇ چاقپىلىكى، شامالدىن شامال تۈگمىنى چاقپىلىكى تەييار كۈچ قوبۇل قىلغاندەك سىرتقى مەلۇم تەييار تەبىئىي كۈچنىڭ تۈرتكىسىنى قوبۇل قىلىدۇ. ئۇزارتما مېخانىزم — ماخاۋىك، ئايلانما ئوق، چىشلىق چاق، تۇربىنا، دەستە، ئارقان، تاسما، تۇتاشتۇرغۇچى قۇرۇلما شۇنىڭدەك خىلمۇخىل قوشۇمچە سايمانلاردىن تەركىب تاپىدۇ. ئۇ ھەرىكەتنى تەڭشەيدۇ، زۆرۈر تېپىلغاندا ھەرىكەتنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتىدۇ. (مەسىلەن، تۈز ھەرىكەتنى ئايلانما ھەرىكەتكە ئايلاندۇرىدۇ)، ئۇنى تەقسىملەيدۇ ۋە ئىش ماشىنىلىرىغا يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. مېخانىزمنىڭ بۇ ھەر ئىككى قىسمى پەقەت ئىش ماشىنىسىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈنلا خىزمەت قىلىدۇ، بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئىش ماشىنىسى ئەمگەك ئوبيېكتىنى تۇتالايدۇ ھەمدە مۇئەييەن مەقسەت ئارقىلىق ئۇنى ئۆزگەرتىدۇ. 18-ئەسىردىكى سانائەت ئىنقىلابى ماشىنىنىڭ خۇددى ئەنە شۇ قىسمىدىن — ئىش ماشىنىسىدىن باشلانغان. ھازىرمۇ قول سانائەت ياكى ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشى ماشىنا

بىۋاسىتە ۋۇجۇدقا كېلىش جەريانىنى ئېچىپ بېرىدۇ. ھەتتا ئەنە شۇ ماددىي ئاساسنى ئابستراكتلاشتۇرۇۋېتىدىغان ھەرقانداق دىن تارىخىمۇ تەنقىدىي تارىخ ھېسابلانمايدۇ. ئەمەلىيەتتە ئانالىز قىلىش يولى بىلەن دىنىي تۇيغۇنىڭ ئومۇمىي مېغىزىنى تېپىپ چىقىش — ئەكسىچە شۇ چاغدىكى رېئال تۇرمۇش مۇناسىۋىتىدىن ئۇنىڭ جەننەتتىكى شەكلىنى تېپىپ چىقىشقا قارىغاندا ئاسانغا چۈشىدۇ. كېيىنكى بۇ خىل ئۇسۇل بىردىنبىر ماتېرىيالىزمچە ئۇسۇل بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىنمۇ بىردىنبىر ئىلمىي ئۇسۇل بولىدۇ. تارىخىي جەريانىنى ئېتىبارغا ئالمايدىغان، ئابستراكت تەبىئىي پەن ماتېرىيالىزمىنىڭ[294] كەمچىلىكلىرى ھەرۋاقىت ئۇلارنىڭ ۋەكىللىرى ئۆزلىرىنىڭ كەسىپ دائىرىسىدىن ھالقىغان چاغدا، ماتېرىيالىزمنىڭ بۇ كەمچىلىكلىرى ئۇلارنىڭ ئابستراكت ۋە ئىدېئولوگىيىلىك قاراشلىرىدا نامايان بولىدۇ.



ئىشلەپچىقىرىشىغا ئايلانغان پەيتتە ئىش ماشىنىسى يەنىلا باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ قالىدۇ.

ئەگەر بىز قورال ماشىنىسىغا ياكى ھەقىقىي ئىش ماشىنىسىغا تەپسىلىي نەزەر سالساق، بۇ سايمانلار گەرچە شەكىل جەھەتتىن زور دەرىجىدە ئۆزگەرتىلگەن بولسىمۇ، يەنە بىزنىڭ ئالدىمىزدا ئايان بولىدىغىنى ئاساسىي جەھەتتىن يەنىلا قول ھۈنەرۋەنلەر ۋە ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىسى ئىشلىتىدىغان ئەنە شۇ جابدۇق ۋە قوراللار ئىكەنلىكىنى بايقايمىز. لېكىن بۇلار ئەمدى ئادەمنىڭ قوراللىرى بولماستىن، بەلكى مېخانىزم قوراللىرى ياكى مېخانىك قوراللار بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدا پۈتۈن ماشىنا يا مېخانىك توقۇش ئىستانوكىغا ئوخشاش (90) كونا قول سانائەت ئەسۋابلىرىنىڭ بىر مۇنچە ئۆزگەرگەن مېخانىك نەمۇنىسىدىن ئىبارەت بولىدۇ؛ يا ئىش ماشىنىسىنىڭ جازىسىغا ئورنىتىلغان ھەرىكەت قىلغۇچى ئورگان بولغان ئىگىرىش ماشىنىسىدىكى ئۇرچۇقلار، پايپاق توقۇيدىغان ماشىنىدىكى يىڭنىلەر، تاختاي تىلىدىغان ماشىنىدىكى ھەرىلەر، پارچىلاش ماشىنىسىدىكى پىچاقلارغا ئوخشاش بىزگە تونۇش نەرسىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ. بۇ قوراللارنىڭ ئىش ماشىنىسى بىلەن بولغان ھەقىقىي ئورگانىزم جەھەتتىكى پەرقى ئۇنىڭ ھاسىل بولۇش جەھەتلىرىدىلا ئىپادىلىنىدۇ: بۇ قوراللارنىڭ نۇرغۇن قىسمى تېخىچىلا قول ھۈنەرۋەن ياكى ئىشخانا قول سانائىتى تەرىپىدىن ئىشلەپچىقىرىلىپ، كېيىن ماشىنا ئۇسۇلىدا ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئىش ماشىنىسى جازىسىغا ئورنىتىلىدۇ.(91) شۇنداق

(90) بولۇپمۇ دەسلەپكى شەكلىدىكى مېخانىك توقۇش ئىستانوكىغا بىر قاراپلا كونا زاماندىكى توقۇش ماشىنىسىنىڭ تۇرقىنى كۆز ئالدىغا كەلتۈرگىلى بولىدۇ، ئۇنىڭ زامانىۋى شەكلىدە ناھايىتى زور ئۆزگىرىش بولغان.[296]

(91) تەخمىنەن 1850-يىللىرىدىن باشلاپلا ئەنگلىيىدە ئىش ماشىنىسى قوراللىرىنىڭ بارغانسېرى كۆپ قىسمى ماشىنا ئۇسۇلى بىلەن ياسىلىشقا باشلىغان، بۇ قوراللارنى ئىش ماشىنىسىنىڭ ئۆزىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان فابرىكا ئىگىلىرى ياسىمايدۇ. بۇنداق مېخانىك قوراللارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان

قىلىپ ئىش ماشىنىسى شۇنداق بىر مېخانىزمكى، ئۇ مۇۋاپىق ھالدا ھەرىكەتلەندۈرۈلگەندىن كېيىن، ئەينى بىر ئىشنى ئىلگىرى ئىشچى قانداق قوراللار بىلەن ئورۇندىغان بولسا، بۇ مېخانىزممۇ خۇددى شۇنداق قوراللار بىلەن ئورۇندايدۇ. ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ ئادەمدىن باشلىنامدۇ ياكى ئۆز نۆۋىتىدە باشقا بىر ماشىنىدىن باشلىنامدۇ — بۇ مەسىلىنىڭ ماھىيىتىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ. چىن مەنىدىكى قورال ئادەمدىن مېخانىزمغا ئۆتكەندىن كېيىن، ماشىنا ئاددىي قورالنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ. ئادەمنىڭ ئۆزى يەنىلا ئەسلىدىكى ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ بولغاچقا، ماشىنا بىلەن قورال ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئاسانلا كۆز ئالدىمىزدا ئايان بولىدۇ. ئادەمنىڭ بىرلا ۋاقىتتا ئىشلىتەلىشى مۇمكىن بولغان قوراللىرىنىڭ سانى ئۇنىڭ تەبىئىي ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرىنىڭ سانى بىلەن، ئۇنىڭ تېنىدىكى ئورگانلارنىڭ سانى بىلەن چەكلىنىدۇ. گېرمانىيىدە دەسلەپتە بىر يىپ ئىگىرىش ئىشچىسىنى بىرلا ۋاقىتتا ئىككى ئىگىرىش چاقپىلىكىنى ئايلاندۇرۇشقا، يەنى بىرلا ۋاقىتتا ئىككى قولى ۋە ئىككى پۇتى بىلەن ئىشلەشكە مەجبۇر قىلماقچى بولغان.[28] بۇنداقتا كىشى بەك جىددىيلىشىپ كەتكەن بولاتتى. كېيىن كىشىلەر پۇت بىلەن ھەرىكەتلەندۈرىدىغان ئىككى ئۇرچۇقلۇق ئىگىرىش دەستىگاھىنى كەشىپ قىلدى. لېكىن بىرلا ۋاقىتتا ئىككى ئۇرچۇقلۇق دەستىگاھتا يىپ ئىگىرەلەيدىغان ماھىر ئىگىرگۈچىلەر ئىككى باشلىق ئادەم بولمىغاندەك كەمدىن كەم ئىدى. ئەكسىچە ژېننى ماشىنىسى[29] ئۆزى پەيدا بولغان ۋاقىتتىن باشلاپلا 12 ـ 18 ئۇرچۇق بىلەن يىپ ئىگىرەتتى، پايپاق توقۇيدىغان ماشىنا بىرلا ۋاقىتتا مىڭلىغان يىڭنىلەر بىلەن پايپاق توقۇيتتى ۋەھاكازالار. دېمەك، بىر ئىش ماشىنىسى بىرلا ۋاقىتتا ئىشلىتىدىغان قوراللارنىڭ سانى بىر ئىشچىنىڭ قول سانائەت قوراللىرى بويسۇنغان ئورگانىزملىرىنىڭ

ماشىنىلاردىن تۆۋەندىكىلەر بار، ئاپتوماتىك تۆشۈك تېشىدىغان ماشىنا، يۇڭ تاراش چوتكىسى ئورنىتىلغان ماشىنا، تاغاق ياسايدىغان ماشىنا ۋە يىپ ئىگىرىدىغان ئۇرچۇق ۋە ۋاتېرلىق ئىگىرىش ئۇرچۇقىنى ياسايدىغان ماشىنىلار بار.[297]



چەكلىشىدىن بالدۇرلا قۇتۇلغان.

ئادەمنىڭ ئاددىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە ئىشلىشى بىلەن ھەققىي مەنىدىكى ئىشنى ئورۇنلىغۇچى ئىشچى سۈپىتىدە ئىشلىشى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق نۇرغۇن قول سانائەت سايمانلىرى ئۈستىدە ئادەتتىن تاشقىرى روشەن ھالدا ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن، ئىگىرىش دەستىگاھىدا ئىشلىگەندە پۇت پەقەت ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ. ھالبۇكى ئۇرچۇقنى ئىشلىتىدىغان قول بولسا، يىپنى تىتىدۇ ۋە ئېشىدۇ، يەنى ھەققىي يىپ ئىگىرىش ئىشىنى ئورۇندايدۇ. قول سانائەت سايمانلىرىنىڭ بەلكى شۇ كېيىنكى قىسمى ھەممىدىن بۇرۇن سانائەت ئىنقىلابىنىڭ ھۇجۇمىغا ئۇچرايدۇ. دەسلەپتە، سانائەت ئىنقىلابى كىشىنى ماشىنىنىڭ ئىشىنى كۆزىتىپ تۇرۇش ۋە ئۇنىڭ خاتالىرىنى قول بىلەن تۈزىتىپ بېرىشتەك مۇشۇنداق يېڭى ئەمگەك بىلەن شۇغۇللانغاندىن باشقا، ساپ مېخانىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ رولىنىمۇ ئوينىغاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ. ئەكسىچە، ئەسلىدە ئادەم ئاددىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ قىلىنىدىغان ئاشۇ قوراللار — مەسىلەن، يارغۇنچاق ئايلاندۇرۇش (92) سۇ تارتىش، كۆرۈك تارتىش ۋە ھاۋانچىدا بىر نەرسىنى يانچىشتا ھەممىدىن ئاۋۋال ھايۋان، سۇ، شامال (93) قاتارلىقلار ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ قىلىنغان. مۇشۇ قوراللارنىڭ بىر قىسمى ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە، ھەتتا بەزىلىرى ئۇنىڭدىنمۇ

(92) مىسىرلىق مۇسا: «كالىنى پايخانىغا سالغاندا، ئۇنىڭ ئېغىزىغا كۆشەك سالما» دەيدۇ.[300] ئۇنىڭ ئەكسىچە گېرمانىيىنىڭ خرىستىئان خەير ـ ساخاۋەتچىلىرى ئۇن تارتىشتا ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە ئىشقا سالىدىغان يانچىلارنىڭ بوينىغا ئۇننى ئېغىزىغا سېلىپ يەۋالماسلىقى ئۈچۈن يوغان بويۇنتۇرۇق سېلىپ قوياتتى.[301]

(93) تەبىئىي شارقىراتمىلارنىڭ يېتىشمەسلىكى، يەنە بىر تەرەپتىن ئارتۇقچە سۇنىڭ چەربۈيتىلىۋاتقانلىقى تۈپەيلىدىن گوللاندلار شامالدىن ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە پايدىلىنىشقا مەجبۇر بولدى. گوللاندلار شامالدۇرغۇچنى گېرمانىيىدىن ئۆگەنگەن.[302] گېرمانىيىدە بۇ كەشپىيات ئاقسۆڭەكلەر، پوپلار ۋە خان ئوتتۇرىسىدا شامال زادى «كىمگە تەئەللۇق بولىدۇ» دېگەن مەزمۇندا بىر

ئىلگىرى ماشىنىغا تەرەققىي قىلغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا بولغان ئىنقىلابنى كەلتۈرۈپ چىقارمىغان. يىرىك سانائەت دەۋرىدە بۇ قوراللارنىڭ ھەتتا ئۇنىڭ قول سانائەت شەكلىدىن ئاللىقاچان ماشىنا بولۇپ شەكىللەنگەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. مەسىلەن، گوللاندلار 1836 —1837- يىللاردا گارلېم كۆلىنىڭ سۈيىنى تارتىپ چىقىرىش ئۈچۈن ئىشلەتكەن ناسوسلار ئاددىي ناسوس قائىدىسى بويىچە لايىھىلەنگەنىدى، ئوخشىمايدىغان يېرى پەقەت ئۇنىڭ پورشىنى ئادەم قولى بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلمەستىن، بەلكى زور پار ماشىنىسى ئارقىلىق ھەرىكەتلەندۈرۈلەتتى.[304] ئەنگلىيىدە ھازىرمۇ بەزى چاغلاردا تۆمۈرچى ئىشلىتىدىغان زادىلا مۇكەممەل بولمىغان ئاددىي شامالدۇرغۇچنىڭ سىپىنى پار ماشىنىسىغا ئاددىي شەكىلدە ئۇلاش يولى بىلەن مېخانىك شامالدۇرغۇچ ھاسىل قىلىنىدۇ. 17- ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە كەشىپ قىلىنىپ تاكى 18- ئەسىرنىڭ 80- يىللىرىنىڭ باشلىرىغىچە ساقلىنىپ كەلگەن پار ماشىنىسىنىڭ ئۆزى (94) سانائەت ئىنقىلابىنى كەلتۈرۈپ چىقارمىغان. ئەكسىچە دەل ئىش ماشىنىلىرىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشى نەتىجىسىدىلا پار ماشىنىسى جەھەتتە ئىنقىلاب بولۇش زۆرۈر بولۇپ قالغان. ئادەم ئەمگەك ئوبيېكتىغا قورال بىلەن تەسىر قىلماي، پەقەت ھەرىكەتكە كەلتۈرگۈچى كۈچ سۈپىتىدە ئىش ماشىنىسىغا تەسىر كۆرسەتكەن ھامان، ئادەمنىڭ مۇسكۇللىرى

مەيدان ئاجايىب بەس مۇنازىرىنىڭ قوزغىلىشىغا سەۋەب بولغان. گېرمانلار ھاۋا ئۆزلەشتۈرۈۋېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، شامال بولسا گوللاندلارنى ئازادلىققا ئېرىشتۈردى دېيىدۇ. گوللاندىيىدە شامالنىڭ ئۆزلەشتۈرۈلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشقا سەۋەب بولغان نەرسە گوللاندلار ئەمەس، بەلكى گوللاندلارنىڭ يېرى. 1836- يىلغا كەلگەندە گوللاندىيىدە يەنىلا جەمئىي 60 مىڭ ئات كۈچىگە توغرا كېلىدىغان 12 مىڭ شامالدۇرغۇچ ئىشلىتىلىپ، پۈتۈن مەملىكەتنىڭ 2/3 قىسىم يېرىنىڭ يەنە سازلىققا ئايلىنىپ كېتىشىنىڭ ئالدى ئېلىنغان.[303]

(94) بۇ پار ماشىنىسى ۋات كەشىپ قىلغان بىرىنچى خىلدىكى پار ماشىنا، يەنى ئاتالمىش تاق يۆنىلىشلىك پار ماشىنىسى بولۇپ، زور دەرىجىدە يېڭىلانغان بولسىمۇ، لېكىن بۇ خىل شەكىلدىكى پار ماشىنىسى يەنىلا سۇ ۋە تۇز ئېرىتمىلىرى چىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ماشىنا بولۇپ قالدى.[305]



ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ بولۇپ قالىدىغان ئەھۋال تاسادىپىي بىر ئىش بولۇپ كۆرۈنىدۇ، ئادەم ئورنىنى شامال، سۇ، پار قاتارلىقلار ئېلىشى مۇمكىن، دېمەك، بۇ خىلدىكى ئۆزگىرىشلەر ھامان ئىلگىرى ئادەمنى ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ قىلىش سۈپىتىدە لايىھىلەنگەن قۇرۇلمىلاردا زور دەرىجىدە تېخنىكا ئۆزگەرتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، بۈگۈنكى كۈندە تېخى ئۆزىگە يول ئېچىشى كېرەك بولغان بارلىق ماشىنىلار، مەسىلەن، تىكىش ماشىنىلىرى، بولكا ماشىنىلىرى قاتارلىقلار ئەگەر ئۇنىڭ ئىقتىدارىدىن ئالغاندا دەسلەپتىلا كىچىك دائىرىدە ئىشلىتىشكە مۆلچەرلەنگەن بولسا، ئەمدى ئۇنى ھەم ئادەمنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىمۇ ئۇيغۇن كېلىدىغان، ھەم ساپ مېخانىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىمۇ ئۇيغۇن كېلىدىغان قىلىپ لايىھىلەشكە توغرا كېلىدۇ.

سانائەت ئىنقىلابىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان ماشىنا پەقەت بىر قورال بىلەن ئىشلەيدىغان ئىشچىنى شۇنداق بىر قۇرۇلما بىلەن ئالماشتۇرىدۇكى، بۇ قۇرۇلما بىر خىلدىكى ياكى بىر تۈردىكى بىرقانچە قورالنى تەڭلا ئىشلىتىدۇ، ئۇنىڭ قانداق شەكىلدە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بىرلا ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدۇ. (95) بۇ يەردە بىزدە ماشىنا بولغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇ يەنىلا ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ پەقەت ئاددىيلا بىر ئامىلىدىن ئىبارەت.

ئىش ماشىنىسى كۆلىمىنىڭ كېڭىيىشى ۋە بۇ ماشىنىدا بىرلا ۋاقىتتا ئىشلىتىلىدىغان قورallar سانىنىڭ كۆپىيىشى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى قۇرۇلمىنىڭ تېخىمۇ چوڭراق بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ قۇرۇلما بولسا ئۆزىدىكى قارشىلىقنى يېڭىش ئۈچۈن، ئادەمنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىگە قارىغاندا تېخىمۇ زورراق بولغان ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچكە ئىگە بولۇشى كېرەك، بىز بۇ يەردە ئادەمنىڭ بىر خىلدا ياكى ئۈزلۈكسىز ھەرىكەت ھاسىل

(95) «بىر دېۋىگاتېل بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان بارلىق ئاددىي قوراللارنىڭ قوشۇلمىسى ماشىنىنى تەشكىل قىلىدۇ» (بابباگ «ماشىنا ۋە زاۋۇتلاردىكى ئىقتىسادچىللىق توغرىسىدا» [136- بەت])

قىلىدىغان زادىلا مۇكەممەل بولمىغان ۋاستە ئىكەنلىكى توغرىسىدا سۆزلەپمۇ ئولتۇرمايمىز. ئادەم پەقەت ئاددىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ، يەنى ئۇنىڭ ئىشلىتىدىغان قورالىنىڭ ئورنىنى ئىش ماشىنىسى ئىگىلەيدۇ دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا ئەمدى تەبىئەت كۈچلىرىمۇ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە ئادەمنىڭ ئورنىنى ئېلىشى مۇمكىن. ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىن مىراس قالغان بارلىق يىرىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچلەر ئىچىدە ئەڭ يامىنى ئات كۈچى ئىدى. بۇنىڭ سەۋەبى شۇ ئىدىكى، ئاتنىڭ ئۆز كاللىسى بار، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇ قىممەتكە چۈشىدۇ ۋە ئۇنى فابرىكىلاردا پەقەت چەكلىك دائىرىدىلا ئىشلىتىش مۇمكىن. (96) شۇنداق بولسىمۇ يىرىك سانائەتنىڭ بالىلىق دەۋرىدە ئاتتىن خېلى كۆپ پايدىلىنىلاتتى. بۇنى پەقەت شۇ ۋاقىتتىكى

(96) 1859-يىل يانۋاردا جون. چ. مورتون ھۈنەرۋەنلەر جەمئىيىتىدە[281] «دېھقانچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان كۈچلەر» توغرىسىدا دوكلات قىلدى. بۇ دوكلاتتا مۇنداق بىر جۈملە سۆز بار: «تۇپراقنىڭ بىر خىلدا بولۇشىنى ئاشۇرىدىغان ھەرقانداق ياخشىلاش تەدبىرلىرى ساپ مېخانىك كۈچ ھاسىل قىلىش ئۈچۈن پار ماشىنىسىنى ئىشلىتىشكە تېخىمۇ ئىمكانىيەت تۇغدۇرۇپ بېرىدۇ... بىر خىلدا ھەرىكەت قىلىشقا ئىمكان بەرمەيدىغان ئەگرى-بۈگرى ئۆسكەن چاتقاللىق ياكى باشقا خىلدىكى توسالغۇلار بار جايلاردىلا ئات كۈچى تەلەپ قىلىنىدۇ. بۇنداق توسالغۇلار كۈندىن-كۈنگە تۈگىتىلمەكتە. لېكىن نىسبەتەن كۆپرەك ئىرادە جارى قىلدۇرۇلىدىغان، جىسمانىي كۈچ بولسا كەمرەك تەلەپ قىلىنىدىغان مەشغۇلاتلاردا ھەرۋاقىت ئادەمنىڭ روھى تەرىپىدىن باشقۇرۇلۇپ تۇرىدىغان بىردىنبىر ئادەم كۈچىلا ئىشلىتىلىشى مۇمكىن.» شۇنىڭغا ئۇلاپ مورتون ئەپەندى پار كۈچىنى، ئات كۈچىنى ۋە ئادەم كۈچىنى پار ماشىنىلىرى ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان ئۆلچەم بىرلىكىگە، يەنى 33 مىڭ قاداق يۈكنى بىر مىنۇتتا بىر فۇت ئېگىزلىككە كۆتۈرەلەيدىغان كۈچكە ئاددىيلاشتۇرغان ھەمدە پار بېرىدىغان بىر ئات كۈچىگە كېتىدىغان خىراجەتنى ھېسابلاپ چىققان: پار ماشىنا ئىشلىتىلگەندە بىر سائەتتە ئۈچ پېنس چىقىم بولسا، ئات كۈچى ئىشلىتىلگەندە سائىتىگە $5\frac{1}{2}$ پېنس چىقىم بولىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، ئاتنىڭ ساغلام تۇرۇشى ئۈچۈن، ئۇنى كۈنىگە سەككىز سائەتتىن ئارتۇق ئىشقا سېلىشقا بولمايدۇ. يەر تېرىشتا پار كۈچىدىن پايدىلانغاندا، يىلىغا يەر تېرىشتا ئىشلىتىلىدىغان يەتتە ئاتتىن كەم دېگەندە ئۈچىنى تېجەپ قالغىلى بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە سەرپ قىلىنغان خىراجەت ئاتنىڭ ئورنىغا قويۇلغان ئۈچ-تۆت ئاي (يەنى ئۇلار ئەمەلىي ئىشلىتىلگەن ۋاقىت) ئىچىدە ئىشلىتىلگەن خىراجەتتىن ئېشىپ كەتمەيدۇ. ئاخىرىدا



ئاگرونوملارنىڭ شىكايەتلىرىدىلا ئەمەس، ھەتتا مېخانىك كۈچنىڭ مىقدارىنى شۇ چاغقىچە ئات كۈچى بىلەن ھېسابلاپ كېلىۋاتقان ئەھۋالمۇ شۇنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. شامالغا كەلسەك، ئۇ ناھايىتىمۇ تۇراقسىز بولۇپ، ئۇنى كونترول قىلغىلى بولمايدۇ؛ ئۇنىڭدىن باشقا، يىرىك سانائەتنىڭ ماكانى بولغان ئەنگلىيىدە ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىلا سۇ كۈچىدىن پايدىلىنىش ئالللقاچان ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەن. 17-ئەسىردىلا كىشىلەر بىر سۇ چاقپىلىكى ۋاستىسى بىلەن ئىككى تۈگمەن تېشىنى ئايلاندۇرۇشقا ھەرىكەت قىلغانىدى. لېكىن بۇ چاغدا، ئۇزاتما قۇرۇلما ھەجمىنىڭ كېڭىيىشى بىلەن سۇ كۈچى يېتىشمەسلىك جەھەتتە توقۇنۇش كېلىپ چىقتى. بۇ ھال كىشىلەرنى تېخىمۇ تەپسىلىي ۋە توغرا ھالدا سۈركىلىش قانۇنىيىتىنى مۇھاكىمە قىلىشقا ئۈندىگەنلىكىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى بولۇشى مۇمكىن. خۇددى شۇنىڭدەك پىشاڭ ياردىمى بىلەن ئىتتىرىش-تارتىش ئارقىلىق ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان تۈگمەنلەردە ئۇنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىنىڭ رولى تەكشى بولمىغانلىق سەۋەبىدىن، ماخاۋىك (97) نەزەرىيىسى ۋە ئۇنى ئەمەلدە قوللىنىش كېلىپ چىقتى. ماخاۋىك كېيىن يىرىك سانائەتتە ناھايىتى مۇھىم رول ئوينىدى. يىرىك سانائەتنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدىكى پەن-تېخنىكا ئامىللىرى مانا مۇشۇنداق ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە راۋاج تاپقان. ئاركرايتنىڭ ۋاتېرلىق ئىگىرىش ماشىنىسى دەسلەپتە سۇ بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلەتتى. ھالبۇكى، سۇ كۈچىنى ئاساسلىق ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ قىلىشتا ھەرخىل قىيىنچىلىقلار بار ئىدى. ئۇنى خالىغانچە كۆپەيتىشكە بولمايتتى. سۇ يېتىشمەسلىكنى تولدۇرغىلى بولمايتتى.

پار ماشىنىسىنىڭ كۈچىدىن پايدىلىنىش مۇمكىن بولغان دېھقانچىلىق ئىشلىرىدا دېھقانچىلىق سۈپىتى ئات كۈچىدىن پايدىلانغاندىكىگە قارىغاندا ياخشىراق بولىدۇ. بىر پار ماشىنىسىنىڭ ئىشنى ئورۇنداش ئۈچۈن سائىتىگە 15 شىللىڭ تۆلەپ 66 ئىشچىنى ئىشلىتىشكە توغرا كېلەتتى. بىر ئاتنىڭ ئىشنى ئورۇنداش ئۈچۈن سائىتىگە سەككىز شىللىڭ تۆلەپ 32 ئىشچىنى ئىشلىتىشكە توغرا كېلىدۇ.

(97) فائۇلگابېر، 1625-يىلى. دېكو، 1688-يىلى.[306]

بەزىدە پۈتۈنلەي سۇ قۇرۇپ كېتەتتى، ئەڭ ئاساسلىقى پۈتۈنلەي يەرلىكنىڭ كونتروللۇقىدا ئىدى. (98) ۋاتنىڭ قوش يۆنىلىشلىك پار ماشىنىسى دەپ ئاتىلىدىغان ئىككىنچى ئەۋلاد ماشىنىسى كەشىپ قىلىنغاندىن كېيىنلا كۆمۈر ۋە سۇ خام ئەشيا قىلىنغان، ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچنى ئۆزى ھاسىل قىلىدىغان ۋە كۈچ قۇۋۋىتى تامامەن ئادەملەر تەرىپىدىن كونترول قىلىنىدىغان باشلانغۇچ دىۋىگاتېل تېپىلدى؛ ئۇنى يۆتكەشكە بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا ئۇ ئۆزىلا ئىلگىرى سۈرۈشنىڭ بىر خىل ۋاستىسى ئىدى؛ بۇ دىۋىگاتېل سۇ چاقپىلىكىگە ئوخشاش يېزىغا خاس بولماستىن، بەلكى شەھەرگە خاس، ئۇ ئىشلەپچىقىرىشنى سۇ چاقپىلىكىگە ئوخشاش يېزىغا قاراتماستىن، شەھەرگە مەركەزلەشتۈرىدۇ. (99) ئۇ قول ھۈنەرۋەنچىلىك جەھەتتە ئومۇمىيۈزلۈك قوللىنىلىدۇ، ئورۇننى تاللاش جەھەتتە شارائىتنىڭ چەكلىمىسىگە ئانچە ئۇچراپ قالمايدۇ. ۋاتنىڭ ئۇلۇغ تالانتى 1784-يىل 4-ئايدا ئۇ قولغا كەلتۈرگەن پاتېنتنىڭ چۈشەندۈرمىسىدە ئىپادىلەنگەن بولۇپ، ئۇ ئۆزىنىڭ پار ماشىنىسىنى ئالاھىدە مەقسەت ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان كەشپىيات دېمەستىن، بەلكى ئۇنى يىرىك سانائەتتە ئومۇميۈزلۈك

(98) زامانىۋى تۇربىنالارنىڭ كەشىپ قىلىنىشى سانائەتتە سۇ كۈچىدىن پايدىلىنىشتا ئىلگىرى ئۇچراپ كەلگەن نۇرغۇن چەكلىمىلەردىن قۇتۇلدۇردى.[37]

(99) «توقۇمىچىلىق ئىشخانا قول سانائىتى پەيدا بولغان دەسلەپكى مەزگىللەردە زاۋۇتنىڭ ئورنى سۇنىڭ يېتەرلىك دەرىجىدە كۈچلۈك ئېقىپ چۈشۈپ، سۇ چاقپىلىكىنى ئايلاندۇرالىشىغا باغلىق ئىدى؛ گەرچە سۇ تۈگمەنلىرىنىڭ قۇرۇلۇشى ئائىلىۋى سانائەت سىستېمىسىنىڭ پارچىلىنىشىدىن دېرەك بەرسىمۇ، لېكىن بۇ سۇ تۈگمەنلىرى چوقۇم ئېقىن سۇ بويلىرىغا قۇرۇلۇشى كېرەك ئىدى، سۇ تۈگمەنلىرىنىڭ ئارىلىقى ھامان يىراق بولىدۇ. شۇڭا بۇ خىلدىكى سۇ تۈگمەنلىرىنى ئەمەلىيەتتە شەھەر سىستېمىسىنىڭ بىر قىسمى دېمەي، يېزا سىستېمىسىنىڭ بىر قىسمى دېگەن تۈزۈك؛ سۇ كۈچى ئورنىغا پار كۈچى ئىشلىتىشكە باشلىغاندىن كېيىنلا فابرىكىلار شەھەرلەردە ۋە پار ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان سۇ ۋە كۆمۈرنى يېتەرلىك مىقداردا تېپىش مۇمكىن بولىدىغان جايلاردا توپلىنىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولدى. پار ماشىنىسى ــ سانائەت شەھەرلىرىنىڭ ئانىسىدۇر» (ئا. رېدگرېيۋ «فابرىكا تەكشۈرۈش دوكلاتى. 1860-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 36-بەت )



ئىشلىتىلىدىغان دىۋىگاتېل دەپ تەسۋىرلىگەن. ئۇ چۈشەندۈرمىدە ئوتتۇرىغا قويغان ئىشلىتىلىش ئورۇنلىرىنىڭ بەزىلىرى (مەسىلەن، پار بولقىسى) يېرىم ئەسىردىن كۆپرەك ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىنلا قوللىنىلدى.[308] لېكىن ئۇ شۇ چاغدا پار ماشىنىسىنىڭ دېڭىز كېمىچىلىكىدە قوللىنىلىشىدىن گۇمان قىلغانىدى. 1851-يىلى ئۇنىڭ ۋارىسى بولغان بولتۇن ــ ۋات شىركىتى لوندوندا ئۇيۇشتۇرۇلغان سانائەت كۆرگەزمىسىدە ئوكيان پاراخوتلىرىدا ئىشلىتىلگەن ناھايىتى چوڭ پار ماشىنىسىنى نامايان قىلغان.

قوراللار ئادەم ئورگانىزمى قوراللىرىدىن مېخانىك قۇرۇلما يەنى ئىش ماشىنىلىرى قورالىغا ئايلانغاندىن كېيىنلا دىۋىگاتېل مۇستەقىل، ئادەم كۈچىنىڭ چەكلىمىسىدىن پۈتۈنلەي قۇتۇلغان بىر خىل شەكىلگە ئىگە بولدى. شۇنىڭ بىلەن بىز يۇقىرىدا تەكشۈرۈپ ئۆتكەن ئايرىم ئىش ماشىنىسى ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاددىي بىر ئېلېمېنتى دەرىجىسىگە چۈشۈپ قالدى. ھازىر بىر دىۋىگاتېل بىرلا ۋاقىتتا بىر نەچچە ئىش ماشىنىلىرىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرەلەيدۇ. بىرلا ۋاقىتتا ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان ئىش ماشىنىلىرىنىڭ سانىنىڭ ئېشىشى بىلەن دىۋىگاتېلمۇ چوڭايدى، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇزاتما مېخانىزممۇ زورىيىپ بىر چوڭ قۇرۇلمىغا ئايلاندى.

ھازىر بىز نۇرغۇن ئوخشاش ماشىنىلارنىڭ ھەمكارلىقى ۋە ماشىنا سىستېمىسىدىن ئىبارەت مۇشۇ ئىككى ئىشنى پەرقلەندۈرۈشىمىز كېرەك.

ئالدىنقى ئەھۋالدا پۈتۈن ئىشنى بىر ئىش ماشىنىسى ئورۇندايدۇ. ئىش ماشىنىسى ھەرخىل ئوخشاش بولمىغان مەشغۇلاتنى ئورۇندايدۇ، مۇشۇ مەشغۇلاتلارنى ئەسلىدە بىر قول ھۈنەرۋەن ئۆزىنىڭ قورالى (مەسىلەن، رەخت توقۇغۇچىلار ئۆزىنىڭ دەستىگاھى) بىلەن ئورۇندايتتى، ياكى بىر قانچە قول ھۈنەرۋەن مۇستەقىل ۋە بىر قول سانائەت ئىشخانىسىنىڭ ئەزاسى بولۇش سۈپىتى بىلەن ھەرخىل سايمانلارنى ئىشلىتىش ئارقىلىق رېتى بويىچە

ئــورۇندايــتــتــى.(100) مەسىلەن، ھازىرقى زامان پوچتا كونۋېرتلىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشخانا قول سانائىتىدە بىر ئىشچى قەغەز پۈكلەش پىچىقى بىلەن قەغەزنى پۈكلەيدۇ، يەنە بىر ئىشچى يېلىم سۈركەيدۇ، ئۈچىنچىسى يان تەرىپىنى قاتلاپ باسمىغا تەييارلايدۇ، تۆتىنچى ئىشچى تەييارلانغان نۇسخىنى باسىدۇ، ۋەھاكازالار. ھەر بىر پوچتا كونۋېرتى مۇشۇنداق قىسمەن ئىشلارنىڭ ھەر بىرىدە قولدىن-قولغا ئۆتۈپ تۇرۇشى كېرەك ئىدى. كونۋېرت ياسايدىغان بىر ماشىنىنىڭ ئۆزى مۇشۇ مەشغۇلاتلارنىڭ ھەممىسىنى بىراقلا ئورۇندايدۇ، ھەتتا سائەتتىگە 3000 ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك كونۋېرت تەييارلايدۇ.[309] ئامېرىكىلىقلارنىڭ 1826-يىلى لوندوندىكى سانائەت كۆرگەزمىسىگە قويغان قەغەز خالتا ئىشلەش ماشىنىسى قەغەزنى كېسىدىكەن، ئۇنىڭغا يېلىم سۈركەيدىكەن، قەغەزنى قاتلايدىكەن، ھەر مىنۇتتا 300 قەغەز خالتا ئىشلەپچىقىرالايدىكەن.[310] ئىشخانا قول سانائىتىدە نەچچە خىلغا بۆلۈنۈپ تەرتىپ بويىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان مەشغۇلات جەريانىنى ھازىر ھەرخىل سايمانلارنىڭ بىرىكىشىدىن ھاسىل قىلىنغان ئىش ماشىنىسى ئورۇندايدىغان بولدى. بۇنداق ئىش ماشىنىسى مۇرەككەپ ھۈنەرۋەنچىلىك قوراللىرىنىڭ مېخانىك يول بىلەن تەقلىد قىلىنىشى بولسۇن ۋە ياكى ھەر خىل ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ھەر خىل مەخسۇسلاشقان ئاددىي قوراللىرىنىڭ بىرىكىشى بولسۇن، فابرىكىدا، يەنى

(100) ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىش تەقسىماتى نۇقتىئىنەزەرىدىن قارىغاندا، توقۇمىچىلىق ئاددىي ھۈنەرۋەنچىلىك ئەمگىكى بولماستىن، بەلكى مۇرەككەپ ھۈنەرۋەنچىلىك ئەمگىكى ئىدى. شۇڭا ئۇنىڭ ئۈچۈنمۇ مېخانىك توقۇش ماشىنىسى كۆپ خىل مەشغۇلاتلارنى ئورۇندىيالايدىغان ماشىنا ئىدى. بەزىلەر ھازىرقى زامان ماشىنىلىرىنىڭ دەسلەپكى قەدەمدە ئىگىلىگىنى ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتىنىڭ ئاددىيلاشتۇرۇلغان مەشغۇلاتى دەپ قارايدۇ، بۇ قاراشلار تۈپتىن خاتا قاراشتۇر. ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە ئىگىرىش ۋە توقۇش ئىشلىرى يېڭى تۈرلەرگە بۆلۈنگەن، ئىشلىتىلىدىغان قوراللار ئىسلاھ قىلىنغان ۋە ئۆزگەرتىلگەن، لېكىن ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزى زادىلا بۆلۈنمەي يەنىلا ھۈنەرۋەنچىلىك خاراكتېرىنى ساقلاپ قالغان. ماشىنىنىڭ باشلانغۇچ نۇقتىسى ئەمگەك ئەمەس، بەلكى ئەمگەك ۋاستىسىدۇر.



ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئاساس قىلىنغان ئىشخانىلاردا ھەر دائىم ئاددىي ھەمكارلىشىش يېڭىباشتىن كۆرۈلىدۇ، بۇنداق ھەمكارلىشىش ئالدى بىلەن بىر خىللىرى بىر ۋاقىتتا ئورتاق رول ئوينايدىغان ئىش ماشىنىسىنىڭ بوشلۇق جەھەتتىكى توپلىنىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ (بۇ يەردە بىز ئىشچىنى تىلغا ئالماي تۇرايلى). مەسىلەن، توقۇمىچىلىق فابرىكىسى نۇرغۇنلىغان مېخانىك توقۇش ماشىنىلىرىنىڭ تىككۈچىلىك فابرىكىسى بولسا نۇرغۇنلىغان تىكىش ماشىنىلىرىنىڭ بىر زاۋۇت بىناسىدا بىللە توپلىنىشى نەتىجىسىدە ۋۇجۇدقا كېلىدۇ. لېكىن بۇ يەردە تېخنىكا بىرلىكى مەسىلىسى بار. چۈنكى بۇ بىر خىلدىكى نۇرغۇنلىغان ئىش ماشىنىلىرىنىڭ ھەممىسى بىرلا ۋاقىتتا ۋە تەكشى ھالدا ئورتاق بولغان باشلانغۇچ ماشىنىنىڭ يۈرەك سوقۇشى ئارقىلىق ھەرىكەتلىنىپ تۇرىدۇ، بۇ ھەرىكەت ئۇزاتما مېخانىزم ئارقىلىق يەتكۈزۈلىدۇ، ھالبۇكى بۇ ئۇزاتما مېخانىزمنىڭ قىسمەن ئورگانىزملىرى مۇشۇ ئىش ماشىنىلىرى ئۈچۈن ئورتاق بولىدۇ، چۈنكى ئۇ بەزى ئالاھىدە تارماقلارنى ئايرىپ چىقىپ ھەر بىر ئىش ماشىنىسى بىلەن تۇتاشتۇرۇلىدۇ. خۇددى نۇرغۇنلىغان قوراللار بىر ئىش ماشىنىسىنىڭ پەقەت ئورگانىزملىرىنى شەكىللەندۈرگەنگە ئوخشاش، نۇرغۇنلىغان ئىش ماشىنىلىرىمۇ ئەمدى بىر ھەرىكەتكە كەلتۈرگۈچى مېخانىزمنىڭ پەقەت بىر خىلدىكى ئورگانلىرىنى تەشكىل قىلىدۇ.

لېكىن، ئەمگەك ئوبيېكتلىرى بىر يۈرۈش ئۆزئارا باغلانغان، ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلۇق جەرياندىن تەرتىپ بويىچە ئۆتكەن، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ جەريانلار بىر يۈرۈش ئوخشاش بولمىغان ھەم بىر-بىرىنى تولۇقلاپ تۇرىدىغان ئىش ماشىنىلىرى ئارقىلىق ئورۇندالغان جايدىلا، ھەقىقىي ماشىنا سىستېمىسى ئايرىم بىر مۇستەقىل ماشىنىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ. بۇ يەردە ئىشخانا قول سانائىتىگە خاس بولغان، ئىش تەقسىماتى ئاساس قىلىنغان ھەمكارلىق يەنە كېلىپ چىقىدۇ، لېكىن ئەمدى بۇ خىلدىكى ھەمكارلىق ھەرقايسى قىسمەن ئىش ماشىنىلىرىنىڭ بىرلىشىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ھەر

خىل قىسمەن ئىشچىلارنىڭ مەخسۇس قوراللىرى ـــ مەسىلەن، يۇڭ توقۇمىچىلىق قول سانائىتىدە يۇڭ ساۋىغۇچىلار، يۇڭ تارىغۇچىلار، تىۋىت چىقارغۇچىلار، يۇڭ ئىگىرگۈچىلەر ۋەھاكازالار ئىشلەتكەن قوراللار ئەمدىلىكتە ھەر خىل مەخسۇسلاشقان ئىش ماشىنىلىرىنىڭ قوراللىرىغا ئايلىنىدۇ، ھەر بىر ئىش ماشىنىسى بىرلەشكەن قورال قۇرۇلمىلىرى سىستېمىسىدا بىر ئالاھىدە ئورگانىزم رولىنى ئويناپ، بىر ئالاھىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ. ماشىنا سىستېمىسى ئەڭ ئىلگىرى قوللىنىلغان تارماقلاردا ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئۆزى ئومۇمەن بۇ ماشىنا سىستېمىسىغا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئايرىش ۋە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۇيۇشتۇرۇش ئۈچۈن تەبىئىي ئاساس يارىتىپ بېرىدۇ. (101) لېكىن ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئوتتۇرىسىدا بىر ماھىيەتلىك پەرق كېلىپ چىقىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىدە

---

(101) يىرىك سانائەت دەۋرىدىن ئىلگىرى ئەنگلىيىدە يۇڭ توقۇمىچىلىق ئىشخانا قول سانائىسى ئاساسلىق ئىشخانا قول سانائىتى ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن 18 - ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدىكى تەجرىبىلەرنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى يۇڭ توقۇمىچىلىق ئىشخانا قول سانائىتىدە ئېلىپ بېرىلغانىدى. يۇڭ توقۇمىچىلىق ساھەسىدە قولغا كەلتۈرۈلگەن تەجرىبىلەر پاختا توقۇمىچىلىقى ئۈچۈن پايدىلىق بولدى، چۈنكى پاختىنى ماشىنا بىلەن پىششىقلاپ ئىشلەش ئۈچۈن كېتىدىغان تەييارلىق خىزمەت يۇڭ توقۇمىچىلىقىغا قارىغاندا ئاسانراق ئىدى؛ كېيىنكى ۋاقىتلاردا، ئەكسىچە، ماشىنىلاشقان يۇڭ توقۇمىچىلىق ماشىنىلاشقان پاختا توقۇمىچىلىق ئاساسىدا راۋاجلاندى. يۇڭ توقۇمىچىلىق ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ مەلۇم ئامىللىرى تاكى يېقىنقى ئون يىل ئىچىدە فابرىكا تۈزۈمىگە كىرگۈزۈلگەن، مەسىلەن، يۇڭ تاراش مۇشۇ جۈملىگە كىرىدۇ. «يۇڭ تاراش ماشىنىسى»، بولۇپمۇ لىستېر ماشىنىسى... قوللىنىلغاندىن كېيىن، يۇڭ تاراش ئىشىدا مېخانىكا كۈچىدىن كەڭ پايدىلىنىلغانلىقتىن، زور بىر تۈركۈم ئىشچىلار ئىشسىز قالىدىغان ئەھۋال مۇقەررەر كېلىپ چىققان. ئىلگىرى يۇڭنىڭ كۆپ قىسمىنى يۇڭ تارىغۇچىلار ئۆيلىرىدە قولدا تارايتتى. ئەمدىلىكتە ئۇنى ئادەتتە فابرىكىدا تارايدۇ، ئاز ساندىكى بىر نەچچە خىل قول بىلەن تارىمىسا بولمايدىغان ئالاھىدە مەشغۇلاتتىن باشقا قول ئەمگەككە بەرھەم بېرىلدى. قولدا يۇڭ تارايدىغانلارنىڭ كۆپلىرى فابرىكىلاردىن ئىش تاپتى. لېكىن قولدا يۇڭ تاراش ئىشچىلىرىنىڭ مەھسۇلاتى ماشىنا مەھسۇلاتىغا قارىغاندا كۆپ ئاز بولغاچقا، نۇرغۇنلىغان يۇڭ تاراش ئىشچىلىرى يەنىلا ئىش تاپالمىدى. («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 16-بەت)



ئايرىم ئىشچىلار ياكى گۇرۇپپا بولۇپ بىرلەشكەن ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ھۈنەرۋەنچىلىك قوراللىرىنىڭ ياردىمى بىلەن ھەر بىر ئالاھىدە قىسمەن جەريانلارنى ئورۇندىشى لازىم بولىدۇ. بۇنىڭدا ئىشچى بۇ ئىش جەريانىغا ماسلىشىدۇ دېسەك، ئىش جەريانىمۇ ئۆز نۆۋىتىدە ئالدىنئالا ئىشچىغا ئۇيغۇنلاشقان بولىدۇ. ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشتا ئەمگەك تەقسىماتىنىڭ بۇ سۇبيېكت پرىنسىپلىرى يوقاپ كېتىدۇ. بۇ يەردە پۈتۈن جەريان ئوبيېكتىپ ئاساستا ئۆزلىرىنىڭ خاراكتېرىگە ئاساسەن ھەرقايسى تەركىبىي باسقۇچلارغا بۆلۈنۈپ كېتىدۇ، ھەربىر قىسمەن جەريانىنى قانداق ئورۇنداش ۋە ھەرقايسى قىسمەن جەريانىنى قانداق بىرلەشتۈرۈش مەسىلىسى مېخانىكا، خىمىيە ۋەھاكازالارنى تېخنىكىدا قوللىنىش يولى بىلەن ھەل قىلىنىدۇ. (102) ئەلۋەتتە، نەزەرىيىۋى لايىھىلەرنى ئىلگىرىكىدەك كەڭ ئەمەلىي تەجرىبە توپلاش يولى بىلەن ئۇبدان مۇكەممەللەشتۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ. ھەربىر قىسمەن ماشىنا رەت بويىچە ئۆزىدىن كېيىنكى ماشىنىغا خام ماتېرىيال يەتكۈزۈپ بېرىدۇ، بۇ قىسمەن ماشىنىلارنىڭ ھەممىسى بىرلا ۋاقىتتا ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان بولغاچقا، مەھسۇلات دائىم ياسىلىش جەريانىنىڭ ھەرخىل باسقۇچلىرىدا بولىدۇ، دائىم ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇ باسقۇچىدىن ئۇ باسقۇچىغا ئۆتۈپ تۇرىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىدە قىسمەن ئىشچىلارنىڭ بىۋاستە ھەمكارلىقى ھەرقايسى ئالاھىدە ئىشچىلار گۇرۇپپىسى ئوتتۇرىسىدا مۇئەييەن نىسبەتلىك سانىنى شەكىللەندۈرىدۇ، شۇنىڭغا ئوخشاش، تەشكىللىك ماشىنا سىستېمىسىدىمۇ ھەرقايسى قىسمەن ماشىنىلارنىڭ ئۈزلۈكسىز ھالدا بىر-بىرىگە ئىش ئۆتكۈزۈپ تۇرۇشى ھەرقايسى قىسمەن ماشىنىلارنىڭ سانى، كۆلىمى ۋە سۈرئىتى جەھەتتە مۇئەييەن نىسبەتلەرنى شەكىللەندۈرىدۇ. ھازىر ھەرخىل ئايرىم ئىش ماشىنىلىرى ۋە ئۇنىڭ ھەرقايسى گۇرۇپپىلىرىدىكى ئىش

---

(102) «دېمەك، فابرىكا تۈزۈمىنىڭ پرىنسىپى:...ئەمگەك جەريانىنى ئۇنىڭ ھەرقايسى مۇھىم تەركىبىي قىسمى قىلىپ بۆلۈش ئارقىلىق، ئۇنى ھەرقايسى ھۈنەرۋەنلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئەمگەك تەقسىماتى ياكى ئەمگەك بۆلۈنۈشىنىڭ ئورنىغا قويۇشتىن ئىبارەت» (يۇر «فابرىكا پەلسەپىسى» 20-بەت)

ماشىنىلىرىنىڭ بىر تەشكىللىك سىستېمىسىدىن ئىبارەت بولغان بىرلەشتۈرۈلگەن ئىش ماشىنىسى ئورۇندايدىغان بارلىق جەريان قانچىلىك ئۈزلۈكسىز بولسا، يەنى بۇنىڭدا خام ماتېرىيال پۈتكۈل جەرياننىڭ ئەڭ دەسلەپكى باسقۇچىدىن ئەڭ ئاخىرقى باسقۇچىغا ئۆتۈشتە ئۈزۈك قانچىكى ئاز بولسا، دېمەك خام ماتېرىيالنى قانچىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر باسقۇچىدىن يەنە بىر باسقۇچىغا ئادەم قولى بىلەن ئەمەس، بەلكى مېخانىزمنىڭ ئۆزى ئارقىلىق يۆتكىسە، بۇ بىرلەشتۈرۈلگەن ئىش ماشىنىسى شۇنچىلىك مۇكەممەللەشكەن بولىدۇ. ئەگەر ئىشخانا قول سانائىتىدە ھەرقايسى ئالاھىدە جەرياننى بىر-بىرىدىن ئايرىۋېتىشنى ئەمگەك تەقسىماتىنىڭ ئۆزىدىن كېلىپ چىقىدىغان پرىنسىپ دەيدىغان بولساق، ئۇنىڭ ئەكسىچە، تەرەققىي قىلغان فابرىكىدا ھۆكۈمرانلىق رول ئوينايدىغىنى ھەرخىل ئالاھىدە جەريانلارنىڭ ئۈزلۈكسىزلىكى بولىدۇ.

ماشىنىلار سىستېمىسى توقۇمىچىلىقتىكىگە ئوخشاش مەيلى بىر خىلدىكى ئىش ماشىنىلىرىنىڭ ئاددىي ھەمكارلىقىنى ئاساس قىلغان، ياكى ئىگىرىش كەسىپىدىكىگە ئوخشاش ھەر خىل ئىش ماشىنىلىرىنىڭ بىرىكىشىنى ئاساس قىلغان بولسۇن، بۇ سىستېمىنى بىر ئاپتوماتىك باشلانغۇچ دېۋىگاتېل ھەرىكەتكە كەلتۈرسە، بۇ ماشىنىلار سىستېمىسىنىڭ ئۆزى بىر چوڭ ئاپتوماتىك ماشىنىنى شەكىللەندۈرىدۇ. پۈتۈن سىستېمىنى، ئالايلۇق، پار ماشىنىسى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈشى مۇمكىن، ۋەھالەنكى، ئايرىم ئىش ماشىنىلىرى مەلۇم ھەرىكەتلەرنى ئورۇنداشتا يەنىلا ئىشچىلارنىڭ ياردىمىگە موھتاج بولىدۇ. مەسىلەن، ئاپتوماتىك يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى قوللىنىلىشتىن ئىلگىرى يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنى ئىشقا سېلىش ئۈچۈن ئىشچىلارنىڭ ياردىمى تەلەپ قىلىناتتى، ئىنچىكە ئىگىرىش جەريانىدا بولسا ھازىرمۇ شۇنداق قىلىنىۋاتىدۇ؛ ياكى ماشىنىلارنىڭ ئايرىم قىسىملىرىنى قورالغا ئوخشاش ئىشچىلارنىڭ مەشغۇلاتىغا تايىنىش ئارقىلىق ئاندىن ئىشقا سالغىلى بولىدۇ، مەسىلەن، ماشىنىسازلىقتا سىيرىلما پىچاق جازىسى



ئاپتوماتىك قۇرۇلمىغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى شۇنداق بولغانىدى. ئەگەر ئىش ماشىنىسى خام ماتېرىياللارنى ئىشلەش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بارلىق ھەرىكەتلەرنى ئادەمنىڭ ياردىمىسىز ئورۇنلىسا، ئادەم بۇ ماشىنىنىڭ ئىشقا سېرتتىن نازارەت قىلىپ تۇرسا، بىزدە ئاپتوماتىك سىستېما بولغان بولىدۇ، ئەمما بۇ ماشىنا سىستېمىسىنىڭ ئىنچىكە تەرەپلىرىنى يەنە ئۈزلۈكسىز ياخشىلاش لازىم بولىدۇ. مەسىلەن، بىر يىپ ئۈزۈلۈشى بىلەنلا ئىگىرىش ماشىنىسىنى ئاپتوماتىك توختىتىدىغان ئاپپارات ۋە توقۇش موكىسىدىكى يىپ تۈگەپ قېلىشى بىلەنلا مۇكەممەللەشكەن توقۇش پار ماشىنىسىنى توختىتىپ قويىدىغان ئاپتوماتىك ۋىكلىۇچاتېل پۈتۈنلەي زامانىۋى كەشپىيات ھېسابلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۈزلۈكسىزلىكىگىمۇ، ئاپتوماتىك پرىنسىپنىڭ تەتبىق قىلىنىشىغىمۇ ھازىرقى زامان قەغەز زاۋۇتى مىسال بولالايدۇ. قەغەز ئىشلەپچىقىرىشدا ھەرخىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئاساسىدا قۇرۇلغان ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى، شۇنىڭدەك ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنىڭ بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى بىلەن بولغان باغلىنىشىنى ئىنچىكىلىك بىلەن ئۆگىنىۋېلىشقا مۇھاكىمە قىلىمىز، چۈنكى گېرمانىيىنىڭ قەدىمكى قەغەزچىلىك كەسپى مۇشۇ بىر تارماقتىكى قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشىغا ئۈلگە يارىتىپ بەردى، 17-ئەسىردىكى گوللاندىيە ۋە 18-ئەسىردىكى فرانسىيە — چىن مەنىدە قەغەز ئىشلەپچىقىرىش ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئۈلگىسى بولالايدۇ، ھازىرقى زاماندىكى ئەنگلىيە — بۇ ساھەدە ئاپتوماتىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ نەمۇنىسىدۇر، ئۇنىڭدىن باشقا جۇڭگو بىلەن ھىندىستاندا بۇ سانائەتنىڭ قەدىمكى ئاسىيادىن قالغان ئوخشىمايدىغان ئىككى خىل شەكلى تېخىچىلا مەۋجۇت.

ئۆزاتما مېخانىزملار ئارقىلىق بىر مەركىزىي ئاپتومات تەرىپىدىن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان ئىش ماشىنىلىرىنىڭ تەشكىللىك سىستېمىسى ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەڭ راۋاج تاپقان ھالىتى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

بۇ يەردە ئايرىم ماشىنا ئورنىنى شۇنداق بىر ھەيۋەتلىك مېخانىك ئالىدۇكى، ئۇنىڭ گەۋدىسى پۈتۈن- پۈتۈن فابرىكا بىناسىنى ئىگىلەيدۇ، ئۇنىڭ سېھرىي كۈچى ئاۋۋال ئۇنىڭ چوڭ- چوڭ قىسىملىرىنىڭ رېتىملىق ھەرىكىتى تەرىپىدىن يوشۇرۇنغان بولىدۇ، ئاندىن كېيىن ئۇنىڭ سانسىزلىغان ھەقىقىي خىزمەت ئورگانىزمىنىڭ قاتتىق پىقىرىشى داۋامىدا ئەۋجىگە چىقىدۇ.

مەخسۇس پار ماشىنىسى، ھەرىكەتچان يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى قاتارلىقلارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلار پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى ھەرىكەتچان يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى، پار ماشىنىسى ئاللىقاچان پەيدا بولغان، بۇ ھال خۇددى تىككۈچىلىك پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى كىشىلەر كىيىم كىيىشنى بىلگەنگە ئوخشايدۇ. لېكىن، ۋوكانسون، ئاركرايت، ۋات قاتارلىقلارنىڭ كەشپىياتلىرى شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمەلگە ئاشتىكى، ئۇ كەشپىياتچىلار خېلى كۆپ ساندىكى ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرى تەييار قىلىپ بەرگەن ماھىر مېخانىك ئىشچىلارنى تاپقانىدى. مۇشۇ ئىشچىلارنىڭ بىر قىسمى ھەرخىل كەسىپتىكى مۇستەقىل ھۈنەرۋەنلەر، يەنە بىر قىسمى بولسا ئىشخانا قول سانائىتىدە بىرلەشكەن، يەنى يۇقىرىدا ئېيتقاندەك ئەمگەك تەقسىماتى ناھايىتى قاتتىق بولغان ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدە ئىدى.① كەشپىياتلار سانىنىڭ كۆپىيىشى ۋە يېڭىدىن كەشىپ قىلىنغان ماشىنىلارغا بولغان ئېھتىياجنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، بىر تەرەپتىن ماشىنا ئىشلىمە كەسىپى بارغانسېرى كۆپ خىللاشقان مۇستەقىل تارماقلارغا بۆلۈندى، يەنە بىر تەرەپتىن ماشىنا ياسايدىغان ئىشخانا قول سانائىتى ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىمۇ كۈندىن- كۈنگە راۋاجلاندى. شۇنداق قىلىپ، بۇ يەردە بىز ئىشخانا قول سانائىتىدە يىرىك سانائەتنىڭ بىۋاسىتە تېخنىكا ئاساسى بارلىقىنى كۆرىمىز. ئىشخانا قول سانائىتى ماشىنىلارنى ئىشلەپچىقاردى، يىرىك سانائەت بولسا شۇ ماشىنىلارنىڭ ياردىمى ئارقىلىق ئۇ ئالدىن ئىگىلىگەن ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرىدە قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشنى ۋە

① مۇشۇ تومنىڭ 649- 661- بەتلىرىگە قاراڭ — تۈزگۈچىدىن



[illegible]انا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشنى بىر ياقلىق قىلدى. دېمەك، ماشىنا [illegible]لەپچىقىرىشى ئۆزىگە مۇۋاپىق بولمىغان ماددىي ئاساستا تەبىئىي [illegible]ۋللىندۇ. ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشى تەرەققىي قىلىپ مۇئەييەن دەرىجىگە [illegible]. باشتا تەييار تاپقان، كېيىن كونا شەكىلدە يەنىمۇ راۋاجلاندۇرغان ئاساسىنىڭ ئۆزىنى بۇزۇپ تاشلاپ، ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ماس كېلىدىغان يېڭى ئاساسنى بەرپا قىلىدۇ. ئايرىم ماشىنا ئادەم تەرىپىدىن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلگەن ۋاقىتلاردا بۇ ماشىنا ناھايىتى كىچىك ماشىنا بولۇپ قالغىنىدەك، ئىشلىتىلىپ كېلىنگەن ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچلەر يەنى ھايۋان، شامال ۋە ھەتتا سۇ كۈچلىرىنىڭ ئورنىنى پار ماشىنىسى ئىگىلىگەن ۋاقىتتىن ئىلگىرى ماشىنا سىستېمىسى بىمالال راۋاجلىنالمىغىنىدەك، يىرىك سانائەتكە خاس ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى يەنى ماشىنىنىڭ ئۆزى شەخسىي كۈچ، شەخسىي ماھارەت ۋاستىسىگە تايىنىپ ساقلىنىپ تۇرغان ۋاقىتلاردا، يەنى ئىشخانا قول سانائىتىدىكى قىسمەن ئىشچى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھۈنەر ۋە ئۆزىنىڭ ناھايىتى كىچىك ئەسۋابى بىلەن ئىشلىگىنىدە ئىشقا سالىدىغان بېتىلگەن مۇسكۇل كۈچىگە، كۆز ئۆتكۈرلۈكىگە ۋە قول چاققانلىقىغا باغلىق بولغان ۋاقىتلاردا يىرىك سانائەتمۇ تولۇق راۋاج تاپالمايدۇ. شۇڭا، ماشىنىلارنىڭ شۇ ئۇسۇلدا ياسىلىشى نەتىجىسىدە ئۇنىڭ قىممىتىكە چۈشكەنلىكىنى — ئاڭلىق مەقسەتتە كاپىتالنى باشقۇرۇشقا ئىمكان بېرىدىغان بۇنداق ئەھۋالنى — تىلغا ئالماي تۇرساق، ماشىنا ئارقىلىق ئېلىپ بېرىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش سانائىتىنىڭ كېڭىيىشى، شۇنىڭدەك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يېڭى تارماقلىرىغا ماشىنىلارنىڭ كىرىشى يەنىلا شۇ كاتېگورىيىدىكى ئىشچىلارنىڭ كۆپىيىشىگە تامامەن باغلىق بولىدۇ، كاتېگورىيىدىكى ئىشچىلار كەسپىي ماھارەت خاراكتېرىگە ئىگە بولغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ سانى بىردىنلا كۆپەيمەستىن، پەقەت ئاستا- ئاستا كۆپىيەلەيدۇ. لېكىن، يىرىك سانائەت مەلۇم بىر تەرەققىيات باسقۇچىغا كەلگەندە، تېخنىكا جەھەتتە ئۆزىنىڭ قول ھۈنىرى ۋە ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئاساسى

ئوتتۇرىسىدا زىددىيەت پەيدا بولىدۇ. دىۋىگاتېل، ئۇزاتما مېخانىزم ۋە ئىش ماشىنىلىرىنىڭ كۆلىمى كۈنسېرى كېڭىيىدۇ؛ ئىش ماشىنىسىنىڭ دەسلەپكى پەيتلەردە ئۇنىڭ شەكىللىنىشىنى بەلگىلەپ بېرىدىغان قول سانائەت شەكلىدىن قۇتۇلۇپ، پەقەت ئۇنىڭ مېخانىك ۋەزىپىسى بىلەن بەلگىلىنىدىغان ئەركىن شەكىلگە كىرىشكە ئەگىشىپ، ئىش ماشىنىسىنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسىملىرى كۈنسېرى مۇرەككەپلىشىدۇ ۋە خىللىرى كۆپىيىدۇ ھەمدە قاتتىق قائىدە تۈسىنى ئالىدۇ؛ ئاپتوماتىك سىستېما بارغانسېرى راۋاج تاپىدۇ؛ پىششىقلاپ ئىشلەش قىيىن بولغان ماتېرىياللار، مەسىلەن، ياغاچ ئورنىغا تۆمۈر ئىشلىتىش بارغانسېرى مۇقەررەر يوسۇندا كۆپىيىدۇ؛ (103) مانا بۇلار تەبىئىي سۈرئەتتە ۋۇجۇدقا كەلگەن ۋەزىپىلەر بولۇپ، بۇلارنى ئورۇنداش ھەممە يەردە كىشىلەرنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. بۇ چەكلىمىلەرنى ھەتتا ئىشخانا قول سانائىتىدىكى بىرلەشمە ئىشچىلارمۇ مۇئەييەن دەرىجىدە بۆسۈپ ئۆتەلەيدۇ، بىراق تۈپتىن بۆسۈپ ئۆتەلمەيدۇ. مەسىلەن، ھازىرقى باسما ماشىنىسى، پار بىلەن ئىشلەيدىغان زامانىۋى توقۇش ماشىنىسى ۋە زامانىۋى تاراش ماشىنىسىدەك ماشىنىلارنى ئىشخانا قول سانائىتى يارىتالمايتتى.

سانائەتنىڭ بىر ساھەسىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدا يۈز بەرگەن

(103) مېخانىك توقۇش ماشىنىسى دەسلەپتە ئاساسەن ياغاچتىن ياسالغان، ھازىرقى مۇكەممەل مېخانىك توقۇش ماشىنىسى بولسا تۆمۈردىن ياسالغان. [a] ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ كونا شەكلى ئاۋۋال يېڭى شەكلىدىن قانچىلىك ئۇستۇنلۇكتە تۇرىدىغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن، پار بىلەن ئىشلەيدىغان ھازىرقى توقۇش ماشىنىسىنى كونا توقۇش دەستگاھى بىلەن، چۆيۈن قۇيۇش زاۋۇتلىرىدىكى ھازىرقى كۆرۈكلەرنى دەسلەپكى كۆرۈككە تەقلىد قىلىپ ياسالغان قوپال ۋە ئاددىي مېخانىك كۆرۈك بىلەن يۈزەلا سېلىشتۇرۇپ كۆرسەكلا كۇپايە بولىدۇ. لېكىن ھازىرقى زامان پاراۋۇزى كەشىپ قىلىنىشتىن ئىلگىرىكى سىناق تەرىقىسىدە ئىشلەنگەن پاراۋۇزلارنىڭ قايىل قىلىش كۈچى ئەڭ زور بولۇشى مۇمكىن. دەسلەپكى پاراۋۇزنىڭ ئەمەلىيەتتە ئىككى پۇتى بولۇپ، ئۇ خۇددى ئاتقا ئوخشاش ماڭاتتى. مېخانىكىنىڭ تېخىمۇ راۋاجلىنىشى ۋە ئەمەلىي تەجرىبىنىڭ توپلىنىشى نەتىجىسىدىلا ماشىنىنىڭ شەكلى پۈتۈنلەي مېخانىكا پرىنسىپلىرى بىلەن بەلگىلىنىدىغان بولدى ۋە شۇنىڭ بىلەن ماشىنا شەكلىگە كىرىۋاتقان قورالنىڭ كونا شەكلىدىن پۈتۈنلەي قۇتۇلدى.



ئۆزگىرىش باشقا ساھەلەردىمۇ شۇنداق ئۆزگىرىشلەرنىڭ بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. بۇ — ئەڭ ئاۋۋال ئىجتىمائىي ئەمگەك تەقسىماتى تۈپەيلىدىن بىر-بىرىدىن ئايرىلىپ ھەرقايسىسى ئۆز ئالدىغا تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان، لېكىن يەنە ئومۇمىي بىر جەرياننىڭ ھەرقايسى باسقۇچلىرى سۈپىتىدە بىر-بىرىگە رىچ باغلانغان سانائەت تارماقلىرىغا چېتىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ماشىنا بىلەن يىپ ئىگىرىش بولغانىكەن، ماشىنا بىلەن گەزلىمە توقۇش جەزمەن بولۇشى كېرەك، بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئاقارتىش، چىتقا گۈل بېسىش ۋە بوياش كارخانىلىرىدا مېخانىك-خىمىك ئىنقىلابى ئېلىپ بېرىشنى زۆرۈر قىلىپ قويىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش، يەنە بىر تەرەپتىن پاختا توقۇمىچىلىقىدا يۈز بەرگەن ئىنقىلاب پاختا تالالىرىنى ۋە چىگىتىنى ئايرىپ چىقىدىغان ماشىنىلارنى كەشىپ قىلىشقا سەۋەب بولىدۇ، مۇشۇ كەشپىيات تۈپەيلىدىن پاختا ئىشلەپچىقىرىشنى ھازىرقى ئېھتىياجغا ئاساسەن زور كۆلەمدە ئىشلەپچىقىرىش مۇمكىن بولىدۇ. (104) لېكىن سانائەت ۋە دېھقانچىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدىكى ئىنقىلاب بولۇپمۇ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئومۇمىي شارائىتلىرىدا، يەنى قاتناش-ترانسپورت ۋاستىلىرىدە ئىنقىلابنى زۆرۈر قىلىپ قويىدى. ئائىلىۋى قوشۇمچە كەسىپ خاراكتېرىدىكى ئۇششاق دېھقانچىلىق بىلەن شەھەر ھۈنەرۋەنچىلىكى «تۈگۈن»[312] (فورىيېنىڭ تىلى بويىچە) بولغان جەمئىيەتنىڭ قاتناش-ترانسپورت ۋاستىلىرى — ئىجتىمائىي ئەمگەك كەڭ تەرىزدە تەقسىم قىلىنغان، ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئىشچىلار مەركەزلەشكەن شۇنىڭدەك مۇستەملىكە بازارلىرىغا ئىگە ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىكى ئېھتىياجنى پۈتۈنلەي قاندۇرالمايدىغان بولۇپ

(104) تاكى يېقىنغا قەدەر 18-ئەسىردە كەشىپ قىلىنغان ھەرخىل ماشىنىلار ئىچىدە ئامېرىكىلىق ئېلى ئۇئىتنى كەشىپ قىلغان چىگىت ئايرىش ماشىنىسى ماھىيەت جەھەتتە كۆپ ئۆزگەرمىدى. پەقەت يېقىنقى بىر نەچچە ئون يىل ئىچىدە (1867-يىلىدىن ئىلگىرى) يەنە بىر ئامېرىكىلىق يەنى نيۇ-يورك شتاتىنىڭ ئالبانى دېگەن يېرىدىن چىققان ئېمېرى ئەپەندى ئۇنى ئاددىي ۋە ئۈنۈملۈك قىلىپ ئۆزگەرتكەچكە، ئۇئىتنىنىڭ ماشىنىسى كونا كۆرۈنۈپ قالدى.[310]

قالدى، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئەمەلىيەتتە مۇشۇ جەھەتلەردە ئۆزگىرىش بولغانغا ئوخشاش، ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىن قېپقالغان قاتناش-ترانسپورت ۋاستىلىرى يەنە ناھايىتى تېزدىن ئىشلەپچىقىرىش سۈرئەتلىرىنى ناھايىتى تېزلەشتۈرۈۋەتكەن ۋە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمىنى زورايتىۋەتكەن، نۇرغۇنلىغان كاپىتال ۋە ئىشچىلارنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر ساھەسىدىن ئىككىنچى ساھەسىگە دائىم كۆچۈرۈپ تۇرغان ۋە دۇنيا بازار ئالاقىلىرىنى يېڭىدىن بارلىققا كەلتۈرىدىغان يىرىك سانائەت سانائەت ئۈچۈن چىداپ بولمايدىغان كىشەنلەرگە ئايلاندى. شۇنىڭ ئۈچۈن، يەلكەنلىك كېمىسازلىقتا پۈتۈنلەي ئۆزگىرىش بولغانلىقىنى دېمىسەكمۇ، قاتناش-ترانسپورت ئىشلىرى بارا-بارا دەريا پاراخوتلىرى، تۆمۈر يوللار، ئوكيان پاراخوتلىرى ۋە تېلېگرافلار سىستېمىسىغا يېقىنلىشىپ يىرىك سانائەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ماسلاشتى. لېكىن ھازىر ناھايىتى چوڭ-چوڭ تۆمۈرلەرنى تاۋلاش، كەپشەرلەش، كېسىش، تېشىش ۋە قېلىپقا سېلىش ئۈچۈن، ناھايىتى زور ماشىنا كېرەك بولاتتى، بۇنداق ماشىنىلارنى ياساشقا ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ كۈچى يەتمەيتتى.

شۇنداق قىلىپ، يىرىك سانائەت ئۆزىگە خاس بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە، يەنى ماشىنىنىڭ ئۆزىگە ئىگە بولۇشى، ماشىنا ئارقىلىق ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشى لازىم ئىدى. شۇنداق قىلغاندا، يىرىك سانائەت ئۆزىگە باب كېلىدىغان تېخنىكا ئاساسىنى يارىتىپ مۇستەقىل ئورۇندا تۇرالايتتى. 19-ئەسىرنىڭ دەسلەپكى بىر نەچچە ئون يىلىدا ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ راۋاجلىنىشىغا ئەگىشىپ، ماشىنا — ئەمەلىيەتتە ئىش ماشىنىسى ياساشنى پەيدىنپەي ئىگىلىدى. لېكىن يېقىنقى بىر نەچچە ئون يىللاردىلا، زور كۆلەمدىكى تۆمۈر يول قۇرۇلۇشى ۋە ئوكيان پاراخوتچىلىقىنىڭ تەرەققىياتى بىرلەمچى دېۋىگاتىللارنى ياسايدىغان زور ماشىنىلارنىڭ بارلىققا كېلىشىگە سەۋەب بولدى.

ماشىنىنى ماشىنا بىلەن ياساشنىڭ ئەڭ مۇھىم شەرتى شۇكى، ھەر



غىل سىجىللىقتا قۇۋۋەت بېرەلەيدىغان شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا پۈتۈنلەي ئادەم باشقۇرىدىغان دېۋىگاتىلنىڭ بولۇشى كېرەك ئىدى. پار ماشىنىسى ئەنە شۇنداق ماشىنا ئىدى. لېكىن، ماشىنىلارنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرى ئۈچۈن رۇرۇر، ئىنتايىن توغرا بولغان گېئومېتىرىك شەكىللەرنى يەنى تۈز سىزىق، تەكشى يۈز، چەمبەر، سىلىندىرسىمان، كونۇسسىمان ۋە شارسىمان شەكىللەرنىمۇ ماشىنا بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كېرەك ئىدى. 19-ئەسىرنىڭ دەسلەپكى ئون يىلىدا، ھېنرى مودسلېي سىيرىلما پىچاق جازىسىنى كەشىپ قىلىپ، بۇ مەسىلىنى ھەل قىلدى. بۇنداق پىچاق جازىسى ئۇزاق ئۆتمەي ئاپتوماتىك شەكىلگە ئۆزگەرتىلدى، ئۆزگەرتىلگەندىن كېيىن دەسلەپتە ئىشلىتىلگەن ئايلانما ئىستانوكتىن باشقا ماشىنا ياسايدىغان ماشىنىلارغا كۆچۈرۈلدى.[313] بۇ خىلدىكى مېخانىك قۇرۇلما مەلۇم بىر ئالاھىدە قورالنىڭ ئورنىنى ئالماستىن، بەلكى ئادەم قولىنىڭ ئورنىنى ئالدى. ئىلگىرى قول بىلەن كېسىش ئەسۋابلىرى قاتارلىقلارنىڭ تىغىنى ئەمگەك ماتېرىيالىغا توغرىلاپ ياكى ئەمگەك ماتېرىيالىغا (تۆمۈر)گە يېقىنلاشتۇرۇپ مەلۇم شەكىل ھاسىل قىلىناتتى. ھازىر بۇنداق قۇرۇلما ھاسىل قىلىنغان بولغاچقا ماشىنىنىڭ ھەرخىل زاپچاسلىرىنىڭ گېئومېتىرىك شەكلىنى ياساش مۇمكىن بولدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە

«بۇنداق شەكىلنى ئەڭ تەجرىبىلىك ۋە ئەڭ ماھىر ئىشچىنىڭمۇ قولىدىن كەلمەيدىغان شۇنچىلىك ئوڭايلىق، توغرىلىق، تېزلىك بىلەن ئىشلەپچىقىرىش مۇمكىن بولدى» (105)

---

(105) «ھەرقايسى ئەللەر سانائىتى» 1855 - يىل لوندون نەشرى 2 - قىسىم 239 - بەت. بۇ كىتابنىڭ شۇ يېرىدە مۇنداق دېيىلگەن: «ئىستانوكقا قوشۇلغان بۇ بۆلەك قانچىلىك ئاددىي، قانچىلىك ئەھمىيەتسىز بولۇپ كۆرۈنسىمۇ، بىزنىڭ قارىشىمىزچە قىلچە مۇبالىغە قىلماي شۇنداق دېيىشىمىز مۇمكىنكى، پار ماشىنىسى ۋاتنىڭ ئۆزگەرتىشى بىلەن قانداق چوڭ تەسىرگە ئىگە بولغان بولسا، ماشىنىلارنى ياخشىلاش ۋە ئۇنى ئومۇملاشتۇرۇشتا بۇ بۆلەكنىڭ تەسىرىمۇ شۇنچىلىك زور بولدى، بۇ بۆلەكنىڭ تەتبىق قىلىنىشى ھەرخىل ماشىنىلارنىڭ مۇكەممەللىشىشى ۋە ئەرزانلىشىشىغا سەۋەب بولدى ھەم يېڭى كەشپىيات ۋە ئۆزگىرىشلەرگە تۈرتكە بولدى.»

ئەگەر بىز ئەمدى ماشىنىسازلىقتا ئىشلىتىلىدىغان ماشىنىلار ئىچىدىكى چىن مەنىدىكى قورال- ماشىنىلارنى تەشكىل قىلىدىغان بۆلەكلەرنى كۆزدىن كەچۈرسەك، ئۇنداقتا ھۈنەرۋەنچىلىك ئەسۋابلىرى قايتا نامايان بولىدۇ، بىراق ئۇنىڭ كۆلىمى زور بولىدۇ. مەسىلەن: بۇرغىلاش ئىستانوكىنىڭ خىزمەت قىلىدىغان بۆلىكى پار ماشىنىسى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان ئىنتايىن زور ئۈشكە بولۇپ، بۇنداق ئۈشكە بولمىسا، چوڭ پار ماشىنىسى ۋە سۇ پرېسىنىڭ سىلىندىرلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش مۇمكىن بولمايتتى. مېخانىك ئايلانما ئىستانوكى — ئاياغ بىلەن ئىشلىتىلىدىغان ئاددىي ئايلانما ئىستانوكىنىڭ زور كۆچۈرۈلمىسى. رەندىلەش ئىستانوكى — تۆمۈر ياغاچچى، ئۇ ياغاچچى ياغاچ ماتېرىياللارنى رەندىلەشتە ئىشلىتىدىغان سايمان بىلەن تۆمۈرنى يونايدىغان تۆمۈر ياغاچچى. لوندىن كېمىسازلىق زاۋۇتىدىكى پەنەركە كېسىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان قورال — ئىنتايىن چوڭ ئۇستىرىدىن ئىبارەت؛ قايچىنىڭ چوڭلۇقى ئادەمنى ھەيران قالدۇرىدۇ، ئۇ تۆمۈرنى ماشىنچى رەخت كەسكەندەك كېسىدۇ؛ پار قۇۋۋىتى بىلەن ئىشلەيدىغان بازغانمۇ ئاددىي بازغاننىڭ ئۆزى، لېكىن ئۇ شۇنچىلىك ئېغىركى، ھەتتا ئۇنى تورنىڭ ئۆزىمۇ كۆتۈرەلمەيدۇ[314] (106) مەسىلەن، نېسمىس كەشپ قىلغان ئەنە شۇنداق پار قۇۋۋىتى بىلەن ئىشلەيدىغان بازغانلاردىن بىرىنىڭ ئېغىرلىقى ئالتە توننىدىن كۆپرەك بولۇپ، ئېغىرلىقى 36 توننا كېلىدىغان سەندەلگە يەتتە فۇت ئېگىزلىكتىن تىك چۈشىدۇ، بۇ بازغان ناھايىتى چوڭ بىر گرانت تاشنى ئاسانلا پاراشوككا ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ ۋە بىر قانچە قېتىم يېنىك ئۇرۇش بىلەن يۇمشاق ياغاچقا مىخنىمۇ قاقالايدۇ.[316] (107)

---

(106) لوندوندا پاراخوتلارنىڭ پالاق چاقلىرى ئۈچۈن ئوق ياسايدىغان ماشىنىلاردىن بىرى «تور» دەپ ئاتىلىدۇ. تۆمۈرچى تاقىنى قانداق ئوڭايلىق بىلەن بازغانلىسا، بۇ ماشىنىمۇ $16\frac{1}{2}$ تونىلىق ئوقنى شۇنداق ئوڭايلا بازغانلايدۇ.[315]

(107) كىچىك كۆلەمدە ياغاچچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان ماشىنىلارنىڭ كۆپ قىسمىنى ئامېرىكىلىقلار كەشىپ قىلغان.



ئەمگەك ۋاسىتىسىنىڭ ماشىنا شەكلىدە مەيدانغا چىقىپ ماددىي مەۋجۇدىيەت شەكلىگە كىرىشى ئۈچۈن، ئادەم كۈچى ئورنىغا تەبىئەت كۈچىنى دەسسىتىش، كونا قائىدە - تەرتىپلەر ئورنىغا تەبىئىي پەننى ئاڭلىق تەتبىق قىلىشنى دەسسىتىش تەلەپ قىلىنىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۇيۇشتۇرۇلۇشى پۈتۈنلەي سۇبيېكتىپ ئاساستا بولىدۇ، ئۇ قىسمەن ئىشچىلارنىڭ بىرلىشىشىدىن ئىبارەت؛ ماشىنىلار سىستېمىسىدا يىرىك سانائەت پۈتۈنلەي ئوبيېكتىپ ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزمىغا ئىگە بولۇپ، بۇ ئورگانىزم ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەييار ماددىي شەرت - شارائىتى سۈپىتىدە ئىشچىنىڭ ئالدىدا نامايان بولىدۇ. ئاددىي ھەمكارلىقتا ھەتتا ئەمگەك تەقسىماتى بويىچە كەسپلەشكەن ھەمكارلىقتا ئىجتىمائىيلاشقان ئىشچىنىڭ يەككە ئىشچىنى سىقىپ چىقىرىشى تېخى كۆپ ھاللاردا تاسادىپىي ئەھۋال بولىدۇ. ماشىنىلار بولسا، تۆۋەندە توختالماقچى بولغان ئاز ساندىكى مىساللاردىن باشقا ھاللاردا، بىۋاسىتە ئومۇملاشتۇرۇلىدىغان ئەمگەك ياكى بىرلىشىپ قىلىنىدىغان ئەمگەك شارائىتىدىلا رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ. دېمەك بۇ يەردە ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەمكارلىشىش خاراكتېرى ئەمگەك ۋاسىتىسىنىڭ ئۆز خاراكتېرىدىن كېلىپ چىقىدىغان تېخنىكا زۆرۈرىيىتىگە ئايلىنىدۇ.

## 2. ماشىنا قىممىتىنىڭ مەھسۇلاتقا كۆچۈشى

بىز كۆردۇقكى، ھەمكارلىق ۋە ئەمگەك تەقسىماتىدىن كېلىپ . قىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى كاپىتالغا بىكارغا توختايدۇ.① بۇ ... ەقىرىش كۈچلىرى ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ تەبىئىي كۈچى بولۇپ ھ... ابلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلىتىلىدىغان پار، سۇ

---

① ... بۇ ... نىڭ 611- 625، 630- 633، 644- 649، 663- 665، 684- 685، 692- بەتلىرىگە قاراڭ.
— ... دىن.

قاتارلىقلارغا ئوخشاش تەبىئىي كۈچلەرمۇ بىكارغا توختايدۇ. ئەمما ئادەمنىڭ نەپەس ئېلىشى ئۈچۈن ئۆپكە زۆرۈر بولغاندەك، كىشىلەر ئىشلەپچىقىرىشتا تەبىئىي كۈچنى ئىستېمال قىلىشتا «كىشى قولىدا يارىتىلغان ئىجادىي بۇيۇم»[317]غا موھتاج بولىدۇ. سۇنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن، سۇ چاقىرىقى بولۇشى كېرەك، پارنىڭ بېسىم كۈچىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن پار ماشىنىسى بولۇشى كېرەك. تەبىئىي كۈچتىن پايدىلىنىشتىمۇ، پەندىن پايدىلىنىشتىمۇ شۇنداق بولىدۇ. توكنىڭ تەسىرى دائىرىسىدە ماگنىت ستىرېلكىسىنىڭ بۇرۇلۇش قانۇنىيىتى ياكى تۆمۈر ئەتراپىدىن ئۆتكەن توكنىڭ تەسىرى ئاستىدا تۆمۈرنىڭ ماگنىتلىنىش قانۇنىيىتى بايقالغانىكەن بۇلارغا ئەمدى بىر تىيىنمۇ خىراجەت كەتمەيدۇ. (108) لېكىن تېلېگراف قاتارلىق ساھەلەردە بۇ قانۇنىيەتتىن پايدىلىنىش ئۈچۈن ناھايىتى قىممەت ۋە مۇرەككەپ ئۈسكۈنە كېتىدۇ. بىز كۆردۇقكى، ماشىنا قورالنى سىقىپ چىقارمايدۇ. ئۇ كىشى ئورگانىزمى ئىشلىتىدىغان كىچىككىنە قورال، ئۇ كۆلىمى زورىيىش، سانى كۆپىيىش ئارقىلىق ئادەم ئىجاد قىلغان قۇرۇلما سايىمانغا ئايلىنىدۇ.① كاپىتال ئەمدى ئىشچىدىن قول قورالى بىلەن ئىشلەشنى ئەمەس، بەلكى ئۆز قوراللىرىنى ئۆزى ئىشقا سالىدىغان ماشىنا بىلەن ئىشلەشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئەگەر يىرىك سانائەت تەبىئەتنىڭ زور كۈچلىرىدىن ۋە

(108) پەن كاپىتالىستقا «بىر تىيىن» چىقىم قىلدۇرمايدۇ، بۇ ھال ئۇنىڭ پەندىن پايدىلىنىشى ئۈچۈن زادىلا توسقۇنلۇق قىلمايدۇ. كاپىتال باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى ئۆزلەشتۈرۈۋالغىنىدەك، «باشقىلارنىڭمۇ» پەننى ئىگىلىۋالىدۇ. لېكىن، پەننىمۇ، ماددىي بايلىقلارنىمۇ «كاپىتالىستىك» ئاساستا ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش بىلەن «شەخسىي» ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش تامامەن ئوخشىمايدىغان ئىككى ئىش. دوكتور يۇرنىڭ ئۆزى ماشىنىلاردىن پايدىلىنىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئۆزىگە قەدىردان بولغان زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ مېخانىكىدىن پۈتۈنلەي خەۋەرسىز ئىكەنلىكىدىن شىكايەت قىلغانىدى. لىبىخمۇ ئەنگلىيىدىكى خىمىيە زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ خىمىيە ساھەسىدە پۈتۈنلەي نادان ئىكەنلىكلىرىنى بايان قىلغان.

① مۇشۇ تومنىڭ 703ـ709 ـ بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن.



تەبىئىي پەندىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن پايدىلىنىپ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى مۇقەررەر ناھايىتى زور دەرىجىدە ئاشۇرىدۇ، بۇ ئوچۇق كۆرۈنۈپلا تۇرىدۇ دېيىشكە بولسا، ئۇ ھالدا ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ بۇ تەرىقىدە ئېشىشى يەنە بىر تەرەپتىن ئەمگەك سەرپىياتىنى ئاشۇرۇش بەدىلىگە كەلگەن ئەمەس دېگەن مەسىلە ھەرگىز ئۇنىڭدەك ئوچۇقلا كۆرۈنۈپ تۇرمايدۇ. ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ھەرقانداق باشقا تەركىبىي قىسمىغا ئوخشاش، ماشىنىلارمۇ قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرمەيدۇ، لېكىن ئۇ ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئۆزى ئىشلەپچىقىرىدىغان مەھسۇلاتقا كۆچۈرىدۇ. ماشىنىلار قىممەتكە ئىگە بولغانلىقتىن، ئۇ ئۆز قىممىتىنى مەھسۇلاتقا كۆچۈرگەنلىكتىن، ئۇ مەھسۇلات قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇ ماشىنىلار مەھسۇلاتنى ئەرزانلاشتۇرۇش ئورنىغا، ئۆز قىممىتىگە مۇۋاپىق يۇسۇندا بۇ مەھسۇلاتنى قىممەتلەشتۈرىدۇ. ئىنتايىن روشەنكى، يىرىك سانائەتكە خاس ئەمگەك ۋاستىسى بولغان ماشىنا ۋە تەرەققىي تاپقان ماشىنىلار سىستېمىسى ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشىدىكى ئەمگەك ۋاستىلىرىگە قارىغاندا ھېسابسىز دەرىجىدە چوڭ قىممەتكە ئىگە.

ئەڭ ئاۋۋال شۇ نەرسىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش لازىمكى، ماشىنىلار ئەمگەك جەريانىغا ھامان تولۇق كىرىدۇ، لېكىن قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانىغا باشتىن-ئاخىر قىسمەن ھالدا كىرىدۇ. ئۇنىڭ قوشقان قىممىتى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ خوراش داۋامىدا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن يوقاتقان قىممىتىدىن ھەرگىز چوڭ بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ماشىنىنىڭ قىممىتى بىلەن ماشىنا ۋاقتى-ۋاقتىدا مەھسۇلاتقا كۆچۈپ تۇرىدىغان قىممەت ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرق بار. قىممەتنى تەشكىل قىلىدىغان ئامىل بولغان ماشىنا بىلەن مەھسۇلاتنى شەكىللەندۈرىدىغان ئامىل بولغان ماشىنا ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرق بار. ئوخشاشلا بىر ماشىنا ئوخشاشلا بىر ئەمگەك جەريانىدا قايتا-قايتا ئىشلىتىلىدىغان ۋاقىت قانچە ئۇزۇن بولسا، بۇنداق پەرقمۇ شۇنچە چوڭ بولىدۇ. ئەلۋەتتە، چىن مەنىدىكى ھەرقانداق ئەمگەك ۋاستىسى ياكى

ئىشلەپچىقىرىش قورالىنىڭ ئەمگەك جەريانىدا ھامان تولۇق قاتنىشىدىغانلىقىنى ۋە قىممەتنى ئاشۇرۇش جەريانىدا بولسا قىممەتنىڭ باشتىن-ئاياغ ئۆزىنىڭ كۈندىلىك ئوتتۇرىچە خورىشى تۈپەيلىدىن قىسمەن قاتنىشىدىغانلىقىنى بىلدۇق.① لېكىن پايدىلىنىش بىلەن ئۇپراش ئوتتۇرىسىدىكى بۇ پەرق قوراللاردىكىگە قارىغاندا ماشىنىلاردا خېلى زور بولىدۇ. چۈنكى خېلى مۇستەھكەم ماتېرىيالدىن ياسىلىدىغان ماشىنىلارنىڭ ئۆمرى ئۇزۇن بولىدۇ؛ ماشىنىلاردىن پەن قانۇنىيىتى بويىچە پايدىلىنىلغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ۋە ئۇلار ئىستېمال قىلىدىغان مەبلەغلەرنىڭ سەرپىياتىدا كۆپلەپ ئىقتىسادچىللىق قىلىشقا ئىمكانىيەت تۇغۇلىدۇ؛ ئاخىرىدا ماشىنىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسى قورالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسىگە قارىغاندا ھېسابسىز دەرىجىدە كەڭ بولىدۇ. ئەگەر بىز ماشىنا بىلەن قورالدىن كۈندىلىك ئوتتۇرىچە چىقىملارنى چىقىرىپ تاشلىساق ياكى كۈندىلىك ئوتتۇرىچە خوراش بىلەن ماي، كۆمۈر قاتارلىق قوشۇمچە ماتېرىياللارنى ئىستېمال قىلىش تۈپەيلىدىن مەھسۇلاتقا قوشۇلىدىغان قىممەتنىڭ بىر قىسمىنى چىقىرىپ تاشلىساق، ئۇ ھالدا ماشىنا ۋە قوراللار ئۆز رولىنى كىشى ئەمگىكىنىڭ ياردىمىسىز مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان تەبىئەت كۈچلىرىدەك بەدەلسىز جارى قىلدۇرىدۇ. ماشىنىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش رولىنىڭ دائىرىسى قورالنىڭكىدىن چوڭ بولغانسېرى، ئۇنىڭ بىكارغا قىلىدىغان خىزمىتىنىڭ دائىرىسىمۇ قورالنىڭكىدىن شۇنچە چوڭ بولىدۇ. پەقەت يىرىك سانائەتتىلا ئادەم ئۆزىنىڭ ئىلگىرىكى ۋە ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك مەھسۇلاتىنى تەبىئەت كۈچلىرىگە ئوخشاش كەڭ مىقياستا ھەقسىز تەسىر كۆرسىتىشكە مەجبۇر قىلىشنى ئۆگىنىۋالىدۇ. (109)

(109) رىكاردو ماشىنىلارنىڭ بۇنداق رولىغا بەزى چاغلاردا ئىنتايىن ئەھمىيەت بېرىدۇ (لېكىن ئۇنىڭ ئەمگەك جەريانى بىلەن قىممەتنى ئاشۇرۇش جەريانى ئوتتۇرىسىدىكى ئومۇمىي پەرقنى ئوبدان

① مۇشۇ تومنىڭ 383-384-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ھەمكارلىق بىلەن ئىشخانا قول سانائىتىنى تەكشۈرگەن چاغدا شۇنى بىلدۇقكى، مەلۇم ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش شارائىتلىرىدىن، مەسىلەن، (بىنالار ۋەھاكازالاردىن) بىرلىكتە پايدىلىنىلغاندا ئۇلار تارقاق ئىشلەپچىقىرىش شارائىتلىرىدىن يەككە ئىشچىلار پايدىلانغاندىكىگە قارىغاندا كۆپرەك تېجىلىدۇ، دېمەك، مەھسۇلات تېخىمۇ ئەرزانغا چۈشىدۇ.① ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشتا بىر ئىش ماشىنىسىنىڭ نۇرغۇنلىغان قوراللىرى ئورتاق ھالدا بىر ئىش ماشىنىسىنىڭ گەۋدىسىدىن پايدىلىنىپلا قالماستىن، بەلكى بىر ھەرىكەتلەندۈرگۈچ ماشىنا ۋە ئۇزاتما مېخانىزمىنىڭ بىر قىسمىدىن ناھايىتى نۇرغۇن ئىش ماشىنىلىرىمۇ بىرلىكتە پايدىلىنىدۇ.

ئەگەر ماشىنىلارنىڭ قىممىتى بىلەن ئۇلار ھەر كۈنى ئۆز مەھسۇلاتىغا يۆتكەيدىغان بىر قىسىم قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بېكىتىلگەن بولسا، ئۇنداقتا قىممەتنىڭ بۇ قىسمىنىڭ مەھسۇلاتنى قايسى دەرىجىدە قىممەتلەشتۈرۈشى ئالدى بىلەن مەھسۇلاتنىڭ ھەجىمىگە باغلىق بولغاندەك، ئۇنىڭ سانىغا باغلىق بولىدۇ. بلېكبېرنلىق جاناب بېينس 1857-يىلى نەشر قىلىنغان بىر لېكسىيىسىدە تۆۋەندىكىدەك ھېسابلىغان:

ئىشلەتتۈرمىگەندەك، بۇنداق رولنى چۈشەندۈرمەيدۇ)، ھەتتا بەزى چاغلاردا ماشىنىلارنىڭ مەھسۇلاتقا يۆتكەيدىغان قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمىنى ئۇنتۇپ قېلىپ، ماشىنا بىلەن تەبىئەت كۈچىنى پۈتۈنلەي ئارىلاشتۇرۇپ قويىدۇ. مەسىلەن: «ئادام سىمىت تەبىئىي كۈچنىڭ ۋە ماشىنىلارنىڭ بىزگە قىلىدىغان خىزمىتىنى ئەزەلدىن تۆۋەن مۆلچەرلىمىگەن، لېكىن ئۇنىڭ تاۋارغا كۆچىدىغان قىممىتىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ناھايىتى جايىدا ئېنىق پەرق ئېتىدۇ، ... چۈنكى ئۇلار بۇ ئىشنى بىكارغا ئورۇنلىغىنى ئۈچۈن، ئۇلار بىز ئۈچۈن تەمىن ئەتكەن ياردەمدە ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ھېچنېمە قوشمايدۇ.» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق ئاساسلىرى» 336-، 337-بەتلەر) ئەلۋەتتە رىكاردونىڭ مۇشۇ قاراشلىرى ئارقىلىق ژ.ب. سايغا قىلغان رەددىيىسى ناھايىتى توغرا ئىدى. چۈنكى ژ.ب. ساي قالايمىقان ۋە ئەپ مۇنداق دېگەنىدى، ماشىنىلار تەمىن ئېتىدىغان «مۇلازىمەت» قىممەت يارىتىشتىن ئىبارەت، بۇ ... «پايدا»نىڭ بىر قىسمىنى ھاسىل قىلىدۇ.[318]

① مۇشۇ تومنىڭ 614-617، 657-661-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

«ھەر بىر رېئال مېخانىك ئات كۈچى (109a) 450 ئاپتوماتىك مىيۇل ئۇرچۇقنى شۇنىڭدەك ئۇنىڭ قوشۇمچە ئۈسكۈنىلىرىنى، ياكى 200 ۋاتېرلىق ئىگىرىش ئۇرچۇقىنى ياكى 40 دىيۇيملىق رەخت توقۇش ئۈچۈن تەييارلانغان 15 دەستىگاھنى شۇنىڭدەك ئۆرۈش يىپىنى غالتەككە يۆگەش ۋە يىپ پاتلاش ئۈسكۈنىلىرىنى تەڭ ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ.»[319]

بىر پار ئات كۈچىنىڭ كۈندىلىك چىقىمى شۇنىڭدەك شۇ ئارقىلىق ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان ماشىنىلارنىڭ خورىشى بىرىنچى خىل ئەھۋالدا 450 مىيۇل ئۇرچۇقنىڭ كۈندىلىك مەھسۇلاتىغا تەقسىم قىلىنىدۇ؛ ئىككىنچى خىل ئەھۋال ئاستىدا 200 ۋاتېرلىق ئۇرچۇقنىڭ كۈنلۈك مەھسۇلاتىغا تەقسىم

(109a) [3-نەشرىگە ئىزاھ: بىر «ئات كۈچى» مىنۇتىغا 33 مىڭ فۇت-قاداق كۈچكە، يەنى 1 مىنۇتتا 33 مىڭ قاداقنى بىر فۇت ئېگىزلىككە ياكى بىر قاداقنى 33 مىڭ فۇت ئېگىزلىككە كۆتۈرىدىغان كۈچكە تەڭ. يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئات كۈچى ئەنە شۇنىڭدىن ئىبارەتتۇر.① لېكىن ئادەتتىكى سودا سۆزلىرىدە، شۇنىڭدەك بۇ كىتابتا ئېلىنغان بەزى ستاتىلاردا ئەينى بىر ماشىنىنىڭ «نورمال» ئات كۈچى بىلەن «سودا» ئات كۈچى ياكى «كۆرسەتكۈچ» ئات كۈچلىرى پەرقلەندۈرۈلىدۇ. كونا ئات كۈچى ياكى نورمال ئات كۈچى پەقەت پورشېننىڭ ھەرىكىتىگە ۋە سىلىندىرنىڭ دىئامېتىرىغا قاراپ ھېسابلىنىدۇ، بۇنىڭدا پار بېسىمى ھەم پورشېننىڭ تېزلىكى زادىلا ھېسابقا ئېلىنمىغان. ئەمەلىيەتتە ئەگەر بۇ پار ماشىنىسى بولتۇن ۋە ۋات دەۋرىدىكىدەك زەئىپ پار بېسىمى بىلەن ۋە ھېلىقىدەك پورشېننىڭ شۇ دەۋردىكىدەك تۆۋەن تېزلىكى بىلەن ئىشلىسە، بۇ پار ماشىنىسىنىڭ قۇۋۋىتى 50 ئات كۈچىگە باراۋەر دەپ ھېسابلىنىدۇ. لېكىن، شۇ چاغدىن باشلاپ بۇ ئىككى ئامىل زور دەرىجىدە كۈچەيدى. بىر ماشىنىنىڭ ھازىر ئەمەلىيەتتە بېرىدىغان مېخانىك كۈچىنى ئۆلچەش ئۈچۈن، پار بېسىمى كۈچىنى كۆرسىتىپ تۇرىدىغان ئىندىكاتور كەشىپ قىلىندى. پورشېن ھەرىكەت تېزلىكىنى ئېنىقلاش تەس ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىر ماشىنىنىڭ «كۆرسەتكۈچ» ئات كۈچى ياكى «سودا» ئات كۈچىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىنى بىر ماتېماتىك فورمۇلا بىلەن ھېسابلاشقا بولىدۇ، بۇ فورمۇلىدا بىر ۋاقىتتا سىلىندىرنىڭ دىئامېتىرى، پورشېننىڭ كۆتۈرۈلۈش ئېگىزلىكى، پورشېننىڭ ئايلىنىش تېزلىكى ۋە پارنىڭ بېسىمى ئېتىبارغا ئېلىنغان، شۇنىڭ بىلەن بۇ فورمۇلا ماشىنىنىڭ بىر مىنۇتتا ئەمەلىيەتتە نەچچە قېتىم 33 مىڭ فۇت-قاداق كۈچ بېرىدىغانلىقىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىر نورمال ئات كۈچى ئەمەلىيەتتە ئۈچ-تۆت ۋە ھەتتا بەش كۆرسەتكۈچ ئات كۈچى ياكى ئەمەلىي ئات كۈچى بېرىشى مۇمكىن. بۇ ئىزاھ بۇنىڭدىن كېيىنرەك ئۇچرايدىغان ستاتىلارنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن زۆرۈر② — ف.ئې]

① مۇشۇ تومنىڭ 710-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

②مۇشۇ تومنىڭ 776-778-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



[illegible]ىلىدۇ: ئۈچىنچى خىل ئەھۋال ئاستىدا 15 مېخانىك دەستىگاھنىڭ [illegible]ندىلىك مەھسۇلاتىغا تەقسىم قىلىنىدۇ. شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بىر [illegible] كالالەك يىپقا ياكى بىر گەز رەختكە قىممەتنىڭ ناھايىتى ئاز قىسمى [illegible] كېلىدۇ. يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەن پار بازغىنى توغرىسىدىكى [illegible]الدىمۇ خۇددى شۇ ئەھۋالنى كۆرىمىز.① پار بازغىنىنىڭ كۈندىلىك [illegible]ورىشى ۋە ئىستېمال قىلغان كۆمۈرى قاتارلىقلار ئۇنىڭ ھەر كۈنى بازغان [illegible]ەن ئاۋلاپ چىقارغان ناھايىتى نۇرغۇن تۆمۈرگە تەقسىم قىلىنغانلىقتىن، ھەر بىر كۆينتال تۆمۈرگە ناھايىتى ئاز قىممەت قوشۇلىدۇ؛ لېكىن بۇ زور [illegible] ئۇششاق مىخ قېقىشقا ئىشلىتىلسە، قىممەتنىڭ ھەر بىر كۆينتالغا [illegible]م قىلىنىدىغان قىسمى ناھايىتى چوڭ بولىدۇ.

ئەگەر ئىش ماشىنىسى رولىنىڭ دائىرىسى ئېنىق، يەنى ئىش ماشىنىسىدىكى قوراللارنىڭ سانى ئېنىق بولسا، ياكى كۈچكە بېرىپ [illegible]ىاندا، ئىش ماشىنىسى قوراللىرىنىڭ كۆلىمى ئېنىق بولسا، ئۇنداقتا [illegible]مەھسۇلاتنىڭ سانى ئىش ماشىنىسىنىڭ قانداق تېزلىك بىلەن ئىشلىگەنلىكىگە باغلىق بولىدۇ، مەسىلەن، ئۇرچۇقلارنىڭ ئايلىنىش تېزلىكى ياكى پار [illegible]ىنىڭ بىر مىنۇتتا قانچىنى سوقۇشىغا باغلىق بولىدۇ. بەزى چوڭ پار بازغىنى مىنۇتىغا 70 قېتىم سوقىدۇ؛ رايدېرنىڭ پاتېنتلىق تۆمۈرچىلىك ماشىنىسى كىچىك ھەجىملىك پار بازغىنى بىلەن ئىشلەپ ئۇرچۇق ياسىغاندا، مىنۇتىغا 700 قېتىم سوقىدۇ.[320]

ئەگەر ماشىنىنىڭ مەھسۇلاتقا يۆتكىگەن قىممىتىنىڭ نىسبىتى ئېنىق [illegible]، ئۇنداقتا بۇ قىممەت قىسمىنىڭ كۆپ-ئازلىقى ماشىنا ئۆز قىممىتىنىڭ [illegible] كىچىكلىكىگە باغلىق بولىدۇ.(110) ماشىنا ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك

(110) [illegible]كاپىتالىستىك قاراشلارنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچراپ كەلگەن كىتابخانلار بۇ يەردە ماشىنىنىڭ ئۆز [illegible] قىممىتى بويىچە مەھسۇلاتقا قوشىدىغان «ئۆسۈمى» توغرىسىدا توختالمىغانلىقىدىن [illegible]. لېكىن بۇنى چۈشەنمەك ناھايىتى ئاسانكى، ماشىنا ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ھەرقانداق

① مۇشۇ تومنىڭ 726-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

قانچىكى ئاز بولسا، ئۇنىڭ مەھسۇلاتقا قوشقان قىممىتىمۇ شۇنچە ئاز بولىدۇ. ئۇ كۆچۈرگەن قىممەت قانچىلىك ئاز بولسا، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى شۇنچە يۇقىرى بولىدۇ، ئۇنىڭ مۇلازىمىتى تەبىئەت كۈچلىرى مۇلازىمىتىگە شۇنچە يېقىنلىشىدۇ. ماشىنىلارنى ماشىنىلار بىلەن ئىشلەپچىقىرىش بولسا، ماشىنىنىڭ قىممىتىنى ماشىنىنىڭ ھەجمىگە ۋە رولىغا قارىغاندا نىسبەتەن تۆۋەنلىتىدۇ.

قولدا ياكى ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلارنىڭ باھاسى ۋە ماشىنا بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان ئوخشاش بىر تاۋارنىڭ باھاسىنى سېلىشتۇرۇپ ئانالىز قىلساق، ئومۇمەن مۇنداق بىر نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ: ماشىنا بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتتا قىممەتنىڭ ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن كۆچىدىغان تەركىبىي قىسمى نىسبەتەن ئۆسىدۇ، لېكىن مۇتلەقلەشتۈرۈپ ئېيتقاندا كېمىيىدۇ. يەنى ئۇنىڭ مۇتلەق سانى كېمىيىدۇ، لېكىن مەھسۇلاتنىڭ (مەسىلەن، بىر قاداق كاللەك يىپنىڭ) پۈتۈن قىممىتىگە نىسبەتەن سېلىشتۇرۇلغان مىقدارى ئاشىدۇ.(III)

---

باشقا تەركىبىي قىسمىغا ئوخشاش يېڭى قىممەت ھاسىل قىلمىغانلىقتىن مەھسۇلاتقا «ئۆسۈم» دەپ ئاتىلىدىغان يېڭى قىممەتنى قوشالمايدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا ناھايىتى روشەنكى، بۇ يەردە گەپ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش توغرىسىدا بولۇۋاتىدۇ، شۇڭا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەلۇم قىسمىنى «ئۆسۈم» دەپ ئالدىن پەرەز قىلىشقا بولمايدۇ. كاپىتالىستىك ھېسابلاش ئۇسۇلى بىر قاراشتىلا ئەقىلگە سىغمايدۇ، ئۇ قىممەت شەكىللەندۈرۈش قانۇنىيىتىگە زىت كېلىدۇ. بۇ نۇقتا مۇشۇ كىتابنىڭ 3-تومىدا[180] چۈشەندۈرۈپ بېرىلىدۇ.

(III)ماددىي شەكلىنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ماشىنا سۈپىتىدە ئەمەس، بەلكى پەقەت ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدىغان ئاتلارنى، باشقا ئىش ھايۋانلىرىنى ماشىنا سىقىپ چىقارغان ھاللاردا ماشىنىنىڭ قىممەتكە قوشىدىغان ئەنە شۇ تەركىبىي قىسمى مۇتلەق قىلىپ ئېيتقاندىمۇ ياكى نىسپىي جەھەتتىن ئېيتقاندىمۇ كېمىيىدۇ. شۇنىمۇ ئېيتىپ ئۆتەيكى، دېكارت ھايۋانلارنى ئاددىي ماشىنا[321] دەپ تەرىپلىگەن، ئۇ مەسىلىگە ئوتتۇرا ئەسىردىكىلەردىن پەرق قىلىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىگە خاس قاراش بويىچە قارىغان. ئوتتۇرا ئەسىردە ھايۋانلار ئادەمنىڭ ياردەمچىسى دەپ قارالغان، كېيىن فون خاللېر ئەپەندىمۇ ئۆزىنىڭ «دۆلەتشۇناسلىقنىڭ گۈللىنىشى» دېگەن ئەسىرىدىمۇ شۇنداق قارىغان.[322] دېكارتمۇ بېكونغا ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزگىرىشىنى ۋە ئادەمنىڭ تەبىئەت ئۈستىدىن ئەمەلىي ھۆكۈمرانلىق قىلىشىنى تەپەككۇر ئۇسۇلىدىكى ئۆزگىرىشلەرنىڭ نەتىجىسى دەپ



روشەنكى مەلۇم بىر ماشىنىنى ياساش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان [illegible] مىقدارى ئۇنى ئىشلەتكەندە تېجىلىدىغان ئەمگەك مىقدارىغا باراۋەر [illegible] ئۇ ھالدا ئەمگەك پەقەت ئۆز ئورنىنى ئالماشتۇرغان بولىدۇ، يەنى تاۋار [illegible] ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەكنىڭ ئومۇمىي مىقدارى [illegible]، ياكى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئۆسمەيدۇ. لېكىن ماشىنىغا سەرپ [illegible] ئەمگەك بىلەن ئۇ تېجەيدىغان ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى پەرق، ياكى [illegible] ئۈنۈمدارلىقنىڭ يۇقىرى-تۆۋەن بولۇشى روشەنكى، ماشىنىنىڭ [illegible] بىلەن ئۇنىڭغا ئۆز ئورنىنى بوشىتىپ بەرگەن قورالنىڭ قىممىتى [illegible] پەرققە باغلىق بولمايدۇ. پەقەت ماشىنىغا سەرپ قىلىنغان [illegible] ۋە قىممەتنىڭ ماشىنىدىن مەھسۇلاتقا كۆچىدىغان قىممىتىمۇ [illegible] ئۆز قورالى بىلەن ئەمگەك ئوبيېكتىغا قوشىدىغان قىممەتتىن ئاز [illegible]، بۇنداق پەرق باشتىن-ئاخىر مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ [illegible] ماشىنىنىڭ ئۈنۈمدارلىقى ئۇنىڭ ئىنسانلار ئەمگەك كۈچى ئورنىنى [illegible] دەرىجىسىگە قاراپ ئۆلچىنىدۇ. بېينىس ئەپەندىنىڭ ھېسابلىشى [illegible] بولغاندا، بىر پار ئات كۈچى بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان 450

---

[illegible] ئۇنىڭ «مېتودولوگىيە» دېگەن كىتابىدا بۇ نۇقتا ئېنىق چۈشەندۈرۈلگەن. ئۇنىڭدا مۇنداق [illegible] ناھايىتى پايدىلىق بىلىملەرگە (ئۇ پەلسەپىگە تونۇشتۇرغان ئۇسۇل بىلەن) ئېرىشىش [illegible] ئوقۇتۇلىدىغان تەپەككۇر پەلسەپىسى ئورنىغا ئەمەلىي پەلسەپە تېپىش مۇمكىن؛ ئەمەلىي [illegible] بىلەن بىز خۇددى قول ھۈنەرۋەنلەرنىڭ ھەرخىل مەشغۇلاتلىرىنى بىلگىنىمىزدەك، [illegible] ھاۋا، يۇلتۇزلارنىڭ ۋە ئەتراپىمىزدىكى باشقا جىسىملارنىڭ كۈچ ۋە تەسىرىنى ئېنىق بىلىمىز. [illegible] ھەممە مۇۋاپىق جايلاردا مۇشۇ كۈچ ۋە رولىلاردىن پايدىلىنالىغانلىقىمىز ئۈچۈن [illegible] خوجايىنى ۋە ھۆكۈمرانى بولۇپ قالدۇق»، شۇنىڭ بىلەن بىللە «ئىنسانلار ھاياتىنىڭ [illegible] ئىلگىرى سۈردۇق». سېر دېدلى نورسىنىڭ «سودا نەزەرىيىسى» (1691-يىلى) دېگەن [illegible] سۆز بېشىدا: دېكارتنىڭ سىياسىي ئىقتىسادتا قوللىنىلىشقا باشلىغان ئۇسۇلى سىياسىي [illegible] پۇل، سودا قاتارلىقلار توغرىسىدىكى قەدىمكى چۆچەكلەردىن ۋە خۇراپىيلارچە كۆز [illegible] قۇتۇلدۇرۇشقا باشلىدى دەپ يېزىلغان. لېكىن ئومۇمەن ئالغاندا ئەنگلىيىنىڭ ئىلگىرىكى [illegible] بېكون بىلەن گوببىسنى ئۆزىنىڭ پەيلاسوپى دەپ قارىغان، كېيىنچە لوك ئەنگلىيە، [illegible] سىياسىي ئىقتىسادىنىڭ مۇھىم «پەيلاسوپى» بولۇپ قالغان.

مىۇل ئۇرچۇقىغا ۋە ئۇنىڭ قوشۇمچە ئۇسكۇنىلىرىگە ئىككى يېرىم ئىشچى قارايدۇ؛ (112)بۇنىڭدا ھەربىر ئاپتوماتىك ئۇرچۇق ئون سائەتلىك ئىش كۈنىدە 13 ئۇنسىيە (ئوتتۇرىچە يوغانلىقتا) يىپ ئىگىرىدۇ، دېمەك، ئىككى يېرىم ئىشچى ھەپتىدە $365\frac{5}{8}$ قاداق كالىلەك يىپ ئىگىرىدۇ. دېمەك، تەخمىنەن 366 قاداق پاختىدىن يىپ ئىگىرىش ئۈچۈن (ھېسابلاشقا ئاسان بولسۇن ئۈچۈن كېرەكسىز پاختىنى ھېسابقا ئالمىدۇق) ھەممىسى بولۇپ 150 ئىش سائىتى ياكى ئون سائەتلىك 15 ئىش كۈنى كېرەك بولىدۇ، ھالبۇكى، يىپ يىپ ئىگىرىش چاقى بىلەن ئىگىرىلگىنىدە ئىگىرگۈچى 60 سائەتتە 13 ئۇنسىيە يىپ ئىگىرىپ چىقىرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئوخشاش مىقداردىكى پاختىنى ئېگىرىش ئۈچۈن ئون سائەتلىك 2700 ئىش كۈنى، ياكى 27 مىڭ ئىش سائىتى كېرەك بولىدۇ. (113) تاختايدا گۈل بېسىش ياكى قول بىلەن گۈل بېسىشتىن ئىبارەت كونا ئۇسۇل ماشىنىدا گۈل بېسىش ئۇسۇلى بىلەن ئالماشتۇرۇلغان جايلاردا، قۇرامىغا يەتكەن بىر ئىشچى ياكى بىر بالا ئىشچىنىڭ ياردىمى بىلەن بىر ماشىنا بىر سائەتتە تۆت رەڭلىك چىتقا گۈل باسىدۇ. بۇ ئىلگىرى قۇرامىغا يەتكەن 200 ئىشچىنىڭ گۈل بېسىش مىقدارىغا تەڭ كېلىدۇ[324] . (114) ئېلى ئۇيتنى 1793-يىلى چىگىت ئايرىش ماشىنىسىنى كەشىپ قىلىشتىن بۇرۇن بىر

(112) ئېسېكىسدىكى سودا بىرلەشمىسىنىڭ يىللىق دوكلاتىغا ئاساسلانغاندا (1863-يىل 10-ئاي)، 1862-يىلى كرۇپىنىڭ پولات ئېرىتىش زاۋۇتى 161 ئېرىتىش، قىزدۇرۇش ۋە سېمونت تەييارلاش مېشى، 32 پار ماشىنىسى (1800-يىلى مانچېستېردا ئىشلىتىلگەن پار ماشىنىلىرىنىڭ ئومۇمىي سانى تەخمىنەن شۇنچىلىك بولغان)، 14 پار بازغىنى (جەملىگەندە 1236 ئات كۈچىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ)، 49 تۆمۈرچىلىك كۆرۈكى، 203 ئىش ماشىنىسى، تەخمىنەن 2400 ئىشچىنىڭ ياردىمى بىلەن 13 مىليون قاداق قۇيما پولات ئىشلەپچىقارغان. بۇ يەردە بىر ئات كۈچىگە ھەتتا ئىككى ئىشچىدىنمۇ كەم توغرا كەلگەن.

(113) بېبېجنىڭ ھېسابلىشى بويىچە ياۋادا يالغۇز ئىگىرىش ئەمگىكى تۇپەيلىدىن پاختىنىڭ قىممىتى 117% ئېشىپ كەتكەن، بىرلا ۋاقىتتا (1832-يىلدا) ئەنگلىيىدە ئىنچىكىلىك بىلەن يىپ ئىگىرىدىغان ماشىنىلار ۋە ئەمگەكتىن پاختىغا قوشۇلىدىغان ئومۇمىي قىممەت خام ماتېرىيال قىممىتىنىڭ 33%ىنى تەشكىل قىلغان. («ماشىنا ۋە فابرىكىدىكى ئېجەشچانلىق توغرىسىدا»، 165-166-بەتلەر).

(114) بۇنىڭدىن تاشقىرى ماشىنا بىلەن گۈل باسقاندا بوياقمۇ تېجىلىپ قالىدۇ.



قاداق پاختىنى چىگىتتىن ئايرىش ئۈچۈن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن بىر ئىش كۈنى كېتەتتى. بۇ ماشىنا كەشىپ قىلىنغانلىقتىن بىر نېگىر ئايال كۈنىگە 100 قاداق پاختىنى چىگىتتىن ئايرىيالايدىغان بولغان. شۇنىڭدىن ئېتىبارەن چىگىت ئايرىش ماشىنىسىنىڭ ئۈنۈمى يەنە زور دەرىجىدە ئاشقان.[325] ئىلگىرى بىر قاداق پاختا تالاسىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن 50 پۇڭ خىراجەت قىلىناتتى، كېيىنچىرەك بىر قاداق پاختا تالاسى 10 پۇڭدىن سېتىلىدىغان بولدى، شۇنىڭ بىلەن پايدا تېخىمۇ چوڭ بولدى، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، بۇنىڭدا ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك مىقدارى كۆپ ئىدى. ھىندىستاندا پاختا تالاسىنى چىگىتتىن ئايرىش ئۈچۈن قول بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان يېرىم ماشىنىسىمان ئەسۋاب ئىشلىتىلەتتى؛ بۇ ئەسۋاب بىلەن بىر ئەر كىشى ۋە بىر ئايال كىشى كۈنىگە 28 قاداق پاختىنى چىگىتتىن ئايرىيالايدۇ. بىر نەچچە يىل ئىلگىرى دوكتور فوربىس كەشىپ قىلغان قول بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان چىگىت ئايرىش ماشىنىسى بىلەن ئىككى ئەر كىشى ۋە بىر بالا ئىشچى كۈنىگە 250 قاداق پاختىنى چىگىتتىن ئايرىيالايدۇ[326] ؛ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە ئۆكۈز، پار ياكى سۇدىن پايدىلىنىدىغان جايلاردا ماشىنىغا ماتېرىيال سېلىپ تۇرىدىغان بىر قانچە ئوغۇل-قىز ئۆسمۈرلا تەلەپ قىلىنىدۇ. ئۆكۈز بىلەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلىدىغان ئەنە شۇنداق ماشىنىدىن 16سى كۈنىگە ئىلگىرى 750 ئادەم ئوتتۇرا ھېساب بىلەن بىر كۈندە قىلىدىغان ئىشنى قىلالايدۇ. (115)

يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگىنىدەك، 66 ئادەم بىر سائەتتە 15 شىللىڭغا قانچىلىك ئىش ئورۇندىسا، پار قۇۋۋىتى بىلەن ئىشلەيدىغان سوقىدىكى پار ماشىنىسى بىر

(115) ھىندىستان ۋالىيسىغا مەھسۇلاتتىن دوكلات بەرگەن ۋاتسون دوختۇرنىڭ 1860-يىل 4-ئاينىڭ 17-كۈنى ھۈنەرۋەنلەر جەمئىيىتى[281]دە قىلغان دوكلاتىغا قاراڭ.[327]

سائەتتە 3 پېنسكە، ياكى 1/4 شىللىڭغا شۇنچىلىك ئىش قىلىدۇ.① خاتا چۈشەنچە پەيدا بولمىسۇن ئۈچۈن مەن يەنە مۇشۇ مىسالغا قايتاي. يەنى ئەنە شۇ 15 شىللىڭ زادىلا 66 ئىشچىنىڭ بىر سائەتتە مەھسۇلاتقا قوشقان ئەمگىكىنىڭ ئىپادىسى ئەمەس. ئەگەر ئوشۇق ئەمگەكنىڭ زۆرۈر ئەمگەككە بولغان نىسبىتى %100 بولسا، ئۇنداقتا بۇ 66 ئىشچى بىر سائەتتە 30 شىللىڭلىق قىممەت ياراتقان بولىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدە پەقەت 33 سائەت ئۆزلىرىنىڭ قىممەتىدىشى يەنى 15 شىللىڭدىن ئىبارەت ئىش ھەققى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەگەردە بىز ماشىنىنىڭ قىممىتى ئۇ سىقىپ چىقارغان 150 ئىشچىنىڭ بىر يىللىق ئىش ھەققىگە، مەسىلەن 3000 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر دەپ پەرەز قىلساق، ئۇ ھالدا بۇ 3000 فوند ستېرلىڭ ئەنە شۇ 150 ئىشچى تەرىپىدىن ئورۇندالغان ۋە ئەمگەك ئوبيېكتىغا قوشۇلغان جەمئىي ئەمگەكنىڭ پۇل ئىپادىسى بولماي، بەلكى ئۇلارنىڭ يىللىق ئەمگىكىنىڭ ئىش ھەققىدە ئىپادىلەنگەن قىسمىنىڭلا ئىپادىسى بولىدۇ. ئەكسىچە، ماشىنىنىڭ پۇل قىممىتى يەنى 3000 فوند ستېرلىڭ ماشىنىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان بارلىق ئەمگەكنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، بۇنىڭدا بۇ ئەمگەك قانداق نىسبەت بويىچە ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىنى تەشكىل قىلىشى ۋە كاپىتالىست ئۈچۈن قوشۇمچە قىممەت بولۇشىنىڭ ئەھمىيىتى يوق. دېمەك، ماشىنىنىڭ قىممىتى ئۇ ئورنىنى باسقان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولغان تەقدىردىمۇ، ماشىنىدا ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك ھامان ئۇ ئورنىنى باسقان جانلىق ئەمگەكتىن خېلى كەم بولىدۇ.(116)

(116) «بۇ تىلسىز ئامىللارنى (ماشىنىلارنى) ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىغان ئەمگەك ئومۇمەن ئۇلار سىقىپ چىقارغان ئەمگەكتىن كۆپ ئاز بولىدۇ، گەرچە ئۇ ئوخشاش پۇل قىممىتىگە ئىگە بولسىمۇ.» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج ئاساسلىرى» 40-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 710-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئەگەر ماشىنا مەھسۇلاتنى ئەرزانلاشتۇرىدىغان ۋاستە دەپ قارىلىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش چېگرىسى شۇ بولىدۇكى: ماشىنىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش نەتىجىسىدە ئورنىنى باسقان ئەمگەكتىن ئاز بولۇشى لازىم. لېكىن كاپىتال ئۈچۈن بۇ چېگرا تېخىمۇ تار بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. كاپىتال ئىشلىتىۋاتقان ئەمگەككە ھەق تۆلىمەستىن، بەلكى ئىشلىتىۋاتقان ئىش كۈچى قىممىتىگە ھەق تۆلەيدۇ، شۇڭا، كاپىتال ئۈچۈن ئېيتقاندا، ماشىنىدىن پايدىلىنىش ماشىنىنىڭ قىممىتى بىلەن ئۇ ئورنىنى باسقان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئوتتۇرىسىدا پەرق دائىرىسىدىلا بولىدۇ. چۈنكى، ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر ئەمگەككە ۋە ئوشۇق ئەمگەككە بولغان نىسبىتى ئوخشاش بولمىغان ئەللەردە ئوخشاش بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر دۆلەتتىمۇ ئوخشاش بولمىغان دەۋرلەردە ياكى ئوخشاش بىر دەۋردىكى ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشچىنىڭ ئەمەلىي ئىش ھەققى بەزى چاغلاردا ئۇنىڭ ئىش كۈچى قىممىتىدىن تۆۋەنلەپ كېتىدۇ، بەزىدە ئۆرلەپ قالىدۇ، شۇڭا، ماشىنىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەكنىڭ مىقدارى بىلەن بۇ ماشىنا ئورنىنى باسقان ئەمگەكنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئۆزگەرمىگەن تەقدىردىمۇ، ماشىنىنىڭ باھاسى بىلەن ئۇ ئورنىنى باسىدىغان ئىش كۈچىنىڭ باھاسى ئوتتۇرىسىدىكى بۇ پەرق چوڭ ئۆزگىرىشلەرگە دۇچ كېلىدۇ. (116a) لېكىن كاپىتالىستنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئېيتقاندا، پەقەت ئالدىنقى پەرقلا تاۋار ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ ھەمدە رىقابەتنىڭ مەجبۇرلاش قانۇنىيىتى ئارقىلىق ئۇنىڭغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن 16-17-ئەسىرلەردە گېرمانىيىدە كەشىپ قىلىنغان ماشىنىلاردىن

(116a) 2-نەشرىگە ئىزاھ: شۇنىڭ ئۈچۈن كوممۇنىزم جەمئىيىتىدە ماشىنىنىڭ ئىشلىتىلىش دائىرىسى كاپىتالىستىك جەمئىيەتتىكىگە پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ.

پەقەت گوللاندىيىدە پايدىلىنىلغان ۋە 18-ئەسىردە فرانسىيىدە كەشىپ قىلىنغان بەزى ماشىنىلاردىن پەقەت ئەنگلىيىدە پايدىلىنىلغانغا ئوخشاش، ھازىر ئەنگلىيىدە كەشىپ قىلىنغان ماشىنىلاردىن پەقەت شىمالىي ئامېرىكىدا پايدىلىنىلماقتا. خېلى ۋاقىتتىن بۇيان تەرەققىي تېپىپ كېلىۋاتقان ئەللەردە ماشىنىنىڭ ئۆزىنىڭ بەزى سانائەت تارماقلىرىدا ئىشلىتىلىشى بىلەن باشقا تارماقلاردا ئەمگەك ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىدۇ. (رىكاردو of labour redundancy دەيدۇ)، شۇنىڭدەك باشقا تارماقلاردا ئىش ھەققىنىڭ ئىش كۈچى قىممىتىدىن تۆۋەنلەپ كېتىشى ماشىنىلاردىن پايدىلىنىشقا توسقۇنلۇق قىلىدۇ ھەمدە كاپىتال تەرەپتىن قارىغاندا ماشىنىلاردىن پايدىلىنىشنى ئوشۇقچە، ھەتتا كۆپىنچە ئۇلاردىن پايدىلىنىشقا ئىمكان بەرمەيدۇ، چۈنكى كاپىتال ئۇچۇن پايدا ئومۇمەن ئىشلىتىلىدىغان ئەمگەكنىڭ قىسقىرىشىدىن كېلىپ چىقمايدۇ، بەلكى پەقەت ھەق تۆلىنىدىغان ئەمگەكنىڭ قىسقىرىشىدىن كېلىپ چىقىدۇ. يېقىنقى بىر نەچچە يىلدىن بۇيان، ئەنگلىيە يۇڭ توقۇمىچىلىق سانائىتىنىڭ بەزى تارماقلىرىدا بالا ئىشچىلار ئازىيىپ كەتتى، بەزى جايلاردا پۈتۈنلەي سىقىپ چىقىرىلدى. نېمە ئۈچۈن؟ چۈنكى زاۋۇت قانۇنى بالىلارنى ئىككى سمېنىغا بۆلۈپ ئىشلىتىشكە مەجبۇر قىلدى، بىر سمېنىدا ئالتە سائەت ئىشلەش، ئىككىنچى سمېنىدا تۆت سائەت ئىشلەش، ياكى ھەر ئىككىسىدىلا پەقەت بەش سائەتتىن ئىشلەش بەلگىلەندى. لېكىن ئاتا-ئانىلار ئىلگىرىكى پۈتۈن كۈنلۈك ئەمگەكنى سېتىشقا قارىغاندا يېرىم كۈنلۈك ئەمگەكنى ئەرزان سېتىشنى خالىمايتتى. شۇڭا يېرىم كۈنلۈك ئىشچىلار ئورنىنى ماشىنىلار ئالدى. (117) كانلاردا ئاياللار ۋە بالىلار (10

(117) «ياللىغۇچى 13 ياشتىن تۆۋەن بالىلارنى بىكاردىن-بىكارغا ئىككى سمېنىغا بۆلۈپ ئىشلەتمەيدۇ.... ھەقىقەتەنمۇ بىر خىلدىكى زاۋۇت ئىگىلىرى (يۇڭ توقۇمىچىلىق ئىگىلىرى) ھازىر يېشى 13 تىن كىچىك يېرىم كۈنلۈك ئىشچىلارنى ناھايىتى ئاز ئىشلىتىدۇ، ئۇلار مۇكەممەللەشكەن ھەر خىل يېڭى ماشىنىلارنى ئىشقا سالدى، شۇ سەۋەبتىن بالا ئىشچىلار (يەنى 13 ياشقىچە بولغان بالا ئىشچى)نى ئىشلەتمەيدىغان بولدى. ئەمگەكتە بالىلار سانىنىڭ مۇنچىلىك كېمىيىپ كەتكەنلىكىنى



ياشتىن كىچىكلەر) ئەمگىكى چەكلىنىشتىن ئىلگىرى[328]، كاپىتال ئاياللارنى ۋە ...زلارنى يالىڭاچ ھالدا ئەرلەر بىلەن بىللە كۆمۈر كانلىرىدا ۋە باشقا كانلاردا ئىشلەشكە مەجبۇر قىلىشنى ئۆزىنىڭ ئەخلاقىي قانۇنلىرىغا ۋە ئۆزىنىڭ باش ھېسابات دەپتىرىگە ئۇيغۇن دەپ ھېسابلايتتى، ئاياللار ۋە بالىلارنى ئىشلىتىش مەنئى قىلىنغاندىن كېيىنلا ماشىنىلارنى ئىشلىتىشكە باشلىدى. ئامېرىكىلىقلار تاش چېقىش ماشىنىسىنى كەشىپ قىلدى. ئىنگلىزلار بۇ ماشىنىنى ئىشلەتمىدى، چۈنكى بۇ ئىشنى قىلىدىغان «بەختسىزلەر» (« wretch» ئەنگلىيىلىك سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار يېھقان ئىشچىلارنى ئاتايدىغان سۆز) ئۆز ئەمگىكىنىڭ ناھايىتى ئاز ...سمىغىلا ھەق ئالىدۇ، شۇڭا كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا، ماشىنا ئەكسىچە ئىشلەپچىقىرىشنى قىممەتلەشتۈرۈۋەتكەن بولىدۇ.(118) ئەنگلىيىدە ...چى ھازىرغىچە كېمىلەرنى قانالدىن تارتىش ۋەھاكازالاردا بەزى چاغلاردا ...ات ئورنىغا ئاياللاردىن پايدىلىنىلىدۇ، (119) چۈنكى ئاتلارنى بېقىش ۋە ماشىنىلارنى ياساش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ماتېماتىكا جەھەتتىن بەلگىلىك بىر مىقدارنى تەشكىل قىلىدۇ، ئوشۇق نوپۇس ھېسابلىنىدىغان ئاياللارنى بېقىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ھېچنېمىگە ئەرزىمەيدىغان دەرىجىدە ئاز. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەنگلىيىدىن ئىبارەت مۇشۇ ماشىنا دۆلىتىدە ئادەم كۈچى باشقا ھەرقانداق يەرگە قارىغاندا پەسكەش

...ۆرسىتىش ئۈچۈن مەن بىر ئەمگەك جەريانىنى مىسالغا ئالماقچىمەن: بۇ ئەمگەك جەريانىدا ھازىرقى ماشىنىلارغا يىپ ئېشىش ماشىنىسى دەپ ئاتىلىدىغان بىر ئاپپارات قوشۇلۇشى نەتىجىسىدە (ھەرقايسى ...ماشىنىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە قاراپ ) ئالتە ياكى تۆت يېرىم كۈنلۈك ئىشچىنىڭ ئەمگىكىنى (13 ياشتىن ...ۇقىرى ) بىر ئۆسمۈر ئورۇندىيالايدۇ... يېرىم كۈنلۈك تۈزۈم» «يىپ ئېشىش ماشىنىسىنىڭ كەشىپ قىلىنىش»ىنى ئىلگىرى سۈردى. («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858 - يىل 10 - ئاينىڭ 31 - كۈنى»، 42 ، 43 - بەتلەر)

(118) «پەقەت ئەمگەك (ئىش ھەققىنى كۆرسىتىدۇ) ئاشمىغىچە ماشىنىلار ئىشقا سېلىنمايدۇ» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق ۋە باج-سېلىق ئاساسلىرى» 479-بەت )

(119) «ئېدىنبۇرگ ئىجتىمائىي پەن يىغىنىدا بېرىلگەن دوكلات. 1863-يىل 10-ئاي.»غا قاراڭ.

مەقسەتنى دەپ نۇمۇسسىزلارچە ئىسراپ قىلىنىدۇ.

## 3. ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىشچىغا بولغان بىۋاستە تەسىرى

يۇقىرىدا كۆرستىپ ئۆتتۇقكى، ئەمگەك ۋاستىسىدە يۈز بەرگەن ئىنقىلاب يىرىك سانائەتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولدى①. ئۆزگىرىشكە ئۇچرىغان ئەمگەك ۋاستىسى زاۋۇتنىڭ تەشكىللىك ماشىنىلار سىستېمىسىدا ئۆزىنىڭ ئەڭ تەرەققىي تاپقان ھالىتىگە ئىگە بولدى. بۇ ئوبيېكتىپ ئورگانىڭ جىسىمغا جىسمانىي ماتېرىيالنىڭ قانداق بىرىكىشىنى تەتقىق قىلىشتىن ئىلگىرى، بۇ ئىنقىلابنىڭ ئىشچىغا كۆرسەتكەن بەزىبىر ئومۇمىي تەسىرلىرى بىلەن تونۇشۇپ چىقىمىز.

### (a) كاپىتالنىڭ قوشۇمچە ئەمگەك كۈچلىرىنى ئىگىللىۋېلىشى. ئاياللار ۋە باللار ئەمگىكى

ماشىنىلار مۇسكۇل كۈچىنى ئارتۇقچە قىلىپ قويغانلىقىنى ئېلىپ ئېيتساق، ماشىنا مۇسكۇل كۈچىگە ئىگە بولمىغان ياكى جىسمانىي جەھەتتىن يېتىلمىگەن، لېكىن پۇت-قولى چاققانراق بولغان ئىشچىلارنى ئىشلىتىش ۋاستىسىگە ئايلاندى. شۇنىڭ ئۈچۈن خوتۇن-قىزلار ۋە باللار ئەمگىكى ماشىنىلارنى كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا ئىشقا سېلىشنىڭ بىرىنچى شوئارى بولۇپ قالدى! شۇنداق قىلىپ، ئەمگەك ۋە ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى باسىدىغان بۇ قۇدرەتلىك ۋاستە دەرھال ياللانما ئىشچىلار سانىنى كۆپەيتىش ۋاستىسىگە ئايلىنىپ، ئىشچىلار ئائىلىسىنىڭ بارلىق ئەزالىرىنى، ئەر-ئايال، قېرى-ياش دېمەي پۈتۈنلەي كاپىتالنىڭ بىۋاستە ھۆكۈمرانلىقىغا بويسۇندىغان قىلىپ

① مۇشۇ تومنىڭ 698-بەتلىرىدىن كېيىنكى بەتلەرگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



قويدى. كاپىتالىستقا مەجبۇرىي يۇسۇندا ئەمگەك قىلىش باللارنىڭ ئويناش ۋاقتىنىلا ئەمەس، ھەتتا ئائىلىنىڭ ئۆز ئېھتىياجى ئۈچۈن ئۆي دائىرىسى ئىچىدە ئەركىن ھالدا ئىشلەشكە بەلگىلەنگەن ئادەتتىكى ۋاقتىنىمۇ ئىگىللىۋالدى. (120)

ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىنىڭ ياشىشى ئۈچۈنلا ئەمەس، بەلكى ئىشچى ئائىلىسىنىڭ ياشىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىش ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ.① ماشىنىلار ئىشچى ئائىلىسىنىڭ بارلىق ئەزالىرىنى ئەمگەك بازىرىغا چىقىرىپ تاشلاش بىلەن ئەر كىشىنىڭ ئەمگەك كۈچى قىممىتىنى ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكى بارلىق ئەزالار ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ماشىنا ئەر ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى چۈشۈرىۋېتىدۇ. ئېھتىمال، تۆت ئەمگەك كۈچى بار بىر ئائىلىنى سېتىۋېلىش ئىلگىرى بىر ئائىلە باشلىقى بولغان ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشقا قارىغاندا قىممەترەك بولۇشى مۇمكىن، لېكىن ھازىر بىر ئىش كۈنى ئورنىنى تۆت ئىش كۈنى ئالدى، دېمەك تۆت ئىش كۈنىنىڭ ئوشۇق ئەمگىكى بىر ئىش

(120) ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى[8] دەۋرىدە سادىر بولغان پاختا كرىزىسى ۋاقتىدا، ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى دوختۇر ئېدۋارد سمىتنى توقۇمىچىلىق سانائىتى ئىشچىلىرىنىڭ ساقلىقىنى تەكشۈرۈپ كېلىش ئۈچۈن لانكاشىر بىلەن چېشىرغا ۋە باشقا جايلارغا ئەۋەتتى. ئۇ مۇنداق دەپ دوكلات قىلىدۇ: كرىزىسنىڭ ئىشچىلارنى فابرىكا شارائىتىدىن سۇرۇپ چىقارغانلىقىنى دېمىگەندىمۇ، سەھىيە جەھەتتىن قارىغاندا ئۇنىڭ يەنە نۇرغۇن پايدىلىق تەرەپلىرىمۇ بار. ھازىر ئىشچىلارنىڭ ئاياللىرى بوۋاق باللارنى گودفرېي روھلاندۇرغۇچى دورىلىرى[329] (ئەپيۇن پرېپاراتلىرىنىڭ بىر خىلى) بىلەن زەھەرلەش ئورنىغا ئۆزى ئېمىتىپ بېقىشقا بوش ۋاقىت چىقىرالايدىغان بولدى. ئۇلاردا تاماق ئېتىشنى ئۆگىنىشكىمۇ ۋاقىت چىقتى. ئەڭ يامىنى، تاماق ئېتىشنى بىلىش ئۇلاردا پىشۇرۇپ يېيىش ئۈچۈن ھېچنىمە يوق بىر پەيتكە توغرا كەلدى. لېكىن، بۇنىڭدىن كاپىتال ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئۆستۈرۈش مەقسىتىدە ئائىلىنىڭ ئېھتىياجلىرى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئائىلە ئەمگىكىنى قانداق قىلىپ زورلۇق بىلەن قولغا كەلتۈرگەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. خۇددى شۇنىڭدەك، كرىزىستىن ئىشچىلارنىڭ قىزلىرىنى مەخسۇس مەكتەپلەردە كىيىم تىكىشنى ئۆگىتىش ئۈچۈنمۇ پايدىلىنىلدى. پۈتۈن دۇنيادىكى يىپ ئىگىرىدىغان ئىشچىلارنىڭ قىزلىرىنىڭ تىككۈچىلىكنى ئۆگىنىشى ئۈچۈن، ئامېرىكا ئىنقىلابى ۋە دۇنيا كرىزىسى كېرەك بولدى!

① مۇشۇ تومنىڭ 316-320-بەتلىرىگە قاراڭ — تۈزگۈچىدىن

كۈننىڭ ئۇشۇق ئەمگىكىدىن قانچىلىك ئۇشۇق بولسا، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىمۇ شۇ نىسبەت بويىچە تۆۋەنلەيدۇ. ھازىر بىر ئائىلىنىڭ ياشىشى ئۈچۈن كاپىتالغا تۆت كىشى ئەمگەك قىلىپلا قالماستىن، بەلكى كاپىتالغا ئۇشۇق ئەمگەك قىلىشمۇ لازىم بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ ماشىنا باشتىنلا ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىدىغان كىشىلىك ماتېرىيالنى، يەنى كاپىتالنىڭ ئەسلىدە بار بولغان ئېكسپىلاتاتسىيە دائىرىسىنى كېڭەيتىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ دەرىجىسىنىمۇ ئاشۇرۇۋېتىدۇ. (121)

ماشىنا كاپىتال مۇناسىۋەتلىرىنىڭ شەكىل جەھەتتىكى ۋاستىچىسى، يەنى ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى شەرتنامە جەھەتتە تۈپ نېگىزىدىن ئىنقىلابنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. تاۋار ئالماشتۇرۇش ئاساسىدا، ئەڭ ئاۋۋال كاپىتالىست بىلەن ئىشچى ئەركىن شەخس سۈپىتىدە، مۇستەقىل تاۋار خوجايىنلىرى سۈپىتىدە ئۆزئارا قارىمۇقارشى تۇرىدۇ: بىرى پۇل ۋە

(121) «ئەرلەر ئەمگىكىنىڭ ئورنىنى كۈندىن-كۈنگە ئاياللار ئەمگىكى ئالغانلىقى، بولۇپمۇ قۇرامىغا يەتكەنلەر ئەمگىكىنىڭ ئورنىنى كۈندىن-كۈنگە ئۆسمۈرلەر ئەمگىكى ئالغانلىقى تۈپەيلىدىن، ئىشچىلارنىڭ سانى زور دەرىجىدە كۆپىيىپ كېتىدۇ. ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئالتە شىللىڭدىن سەككىز شىللىڭغىچە بولغان 13 ياشلىق ئۈچ قىز ئىش ھەققى 18 شىللىڭ بىلەن 45 شىللىڭ ئوتتۇرىسىدىكى قۇرامىغا يەتكەن بىر ئەرنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ». (ت.د. ھۇنسەي «سىياسىي ئىقتىساد لوگىكىسى» 1844-يىل لوندون نەشرى 147-بەتنىڭ ئىزاھاتى ) بەزى ئائىلە ئىشلىرى تۈپەيلىدىن، مەسىلەن بوۋاقلارغا قاراش ۋە بالا ئېمىتىشتەك ئىشلارنى قىلمىسا زادىلا مۇمكىن بولمىغانلىقتىن، كاپىتال تەرىپىدىن تارتىۋېلىنغان ئانىلار نائىلاج ئۆز ئورۇنلىرىغا باشقا ياللانمىلارنى قويۇشقا توغرا كېلىدۇ. ئائىلىنىڭ ئېھتىياجى تەلەپ قىلىدىغان ئىشلارنى، مەسىلەن، تىكىش-ياماش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى قىلىش ئورنىغا تەييار تاۋارلارنى سېتىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، ئۆي ئەمگىكىنىڭ كېمىيىشى بىلەن مۇناسىپ ھالدا خىراجەت كۆپىيىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىشچى ئائىلىسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش چىقىمى ئاشىدۇ ۋە دارامەتنىڭ ئېشىشى ئۇنىڭ بىلەن باراۋەرلىشىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىدىن پايدىلىنىشتا تېجەش ۋە ئۇلارنى مۇۋاپىق ئىشلىتىش مۇمكىن بولماي قالىدۇ. رەسمىي سىياسىي ئىقتىساد تەرىپىدىن يوشۇرۇلىدىغان بۇ پاكىتلار توغرىسىدا فابرىكا تەكشۈرگۈچىلىرى ۋە بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ «دوكلات»ىدا، بولۇپمۇ «ئاممىۋى سەھىيە توغرىسىدىكى دوكلات»تىن بۇ ھەقتىكى مول ماتېرىياللارنى تاپقىلى بولىدۇ.



ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىگىسى سۈپىتىدە، يەنە بىرى ئىش كۈچىنىڭ ئىگىسى سۈپىتىدە تۇرىدۇ. ① لېكىن ئەمدىلىكتە كاپىتال يېتىلمىگەن ياكى يېتىلىۋاتقان كىشىلەرنى سېتىۋالىدۇ. ئىلگىرى ئىشچى شەكىل جەھەتتە ئەركىن بىر شەخس سۈپىتىدە ئۆز ئىختىيارىدىكى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ساتاتتى. ئەمدى ئۇ ئۆز ئايالىنى ۋە باللىرىنى ساتىدۇ. ئەمدى ئۇلار قۇل ساتقۇچىلارغا ئايلىنىدۇ. (122) باللار ئەمگىكىگە بولغان تەلەپ شەكىل جەھەتتە ھامان ئامېرىكا گېزىتلىرىدىكى ئېلانلاردا دائىم ئۇچرايدىغان نېگىر قۇللارغا بولغان تەلەپكە ئوخشايدۇ، مەسىلەن، ئەنگلىيىنىڭ بىر زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى مۇنداق دەيدۇ:

«مېنىڭ باشقۇرۇش تەۋەلىكىمدىكى ئەڭ مۇھىم بىر سانائەت شەھىرىدە نەشر قىلىنىدىغان يەرلىك

(122) ئەنگلىيە فابرىكىلىرىدا ئاياللار ۋە باللار ئەمگىكىنى چەكلەشكە قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار كاپىتالنى مەجبۇر قىلغانىدى. ② مۇشۇ مۇھىم پاكىتنىڭ ئەكسىچە، كىشىلەر بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش ومىتېتىنىڭ ئەڭ يېقىندىكى تەكشۈرۈش دوكلاتىدىن بالا ساتقۇچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئاتا-ئانا ولعان ئىشچىلارنىڭ ھەقىقەتەن ئادەمنى غەزەبلەندۈرىدىغان ۋە پۈتۈنلەي قۇل ساتقۇچىغا خاس ۇسۇسىيەتكە كىرگەنلىكىنى كۆرۈۋالالايدۇ. ئەپسۇسكى خۇددى مۇشۇ «دوكلات»تا كۆرگىنىمىزگە ئوخشاش، كاپىتالىستىك ساختا سېخىيلار ئۆزلىرى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن، ئۆزلىرى ئەبەدىيلەشتۈرۈۋاتقان وە ئۆزلىرى پايدىلىنىۋاتقان بۇ يىرتقۇچلۇقنى سۆكىۋاتىدۇ، ھالبۇكى باشقا ھاللاردا بۇنداق يىرتقۇچلۇقنى «ئەمگەك ئەركىنلىكى» دەپ ئاتاۋاتىدۇ. «باللار ئەمگىكىدىن پايدىلىنىلماقتا... ئۇلار ھەتتا يەقەت ۆزلىرىنىڭ كۈندىلىك نانلىرىنى تېپىپ يېيىش ئۈچۈن ئەمگەك قىلماقتا. ئۇلار بۇ ھەددىدىن تاشقىرى غىر ئەمگەككە بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ، ئۇلار بۇنىڭدىن كېيىنكى ھاياتىنى يولغا سېلىش ئۈچۈن، تەلىم ېلىشتىن مەھرۇم قالدى، ئۇلار جىسمانىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن خاراب قىلىنىدىغان ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغانىدى. يەھۇدى تارىخشۇناس تىت ئېرۇسالىمنىڭ ۋەيران قىلىنىشى توغرىسىدا مۇنداق دېگەنىدى: بىر رەھىمسىز ئانا مۇدھىش ئاچلىق ئازابىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئۆز پەرزەنتىنى قۇربان قىلغانىكەن، ئۇنداقتا ئېرۇسالىمنىڭ ۋەيران قىلىنىشى ۋە مۇشۇنداق ئۇزۇل-كېسىل ۋەيران قىلىنىشىدىن ئەجەبلەنمىسىمۇ بولىدۇ.» («ئاممىۋى ئىقتىساد توغرىسىدا ئومۇمىي بايان» 1833-يىل كارلىسلې نەشرى، 66 بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 311-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 556-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

گېزىتتە بېسىلغان بىر ئېلان مېنى جەلپ قىلدى، بۇ ئېلاندا مۇنداق دېيىلگەن: 12 ياشتىن 20 ياشقىچە بولغان ئۆسمۈرلەر ئىشقا قوبۇل قىلىنىدۇ، تۆرقى 13 ياشتەك بولۇشى كېرەك، ھەپتىلىك ئىش ھەققى تۆت شىللىڭ، تىزىملىتىش ئورنى ...» (123)

بۇ يەردە ئېيتىلغان تۆرقى 13 ياشتەك بولۇش دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى شۇكى، زاۋۇت قانۇنىغا ئاساسەن 13 ياشتىن كىچىك بالىلار پەقەت ئالتە سائەت ئىش قىلىشى كېرەك ئىدى. بالىلارنىڭ يېشى لاياقەتلىك ۋراچ تەرىپىدىن ئىسپاتلىنىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن، فابرىكا خوجايىنى ئۈچۈن تۆرقى 13 ياشتەك بالىلار كېرەك ئىدى. ئەنگلىيىنىڭ كېيىنكى 20 يىل ئىچىدىكى ستاتىستىكىسىدا فابرىكا خوجايىنلىرىنىڭ قولىدا ياللىنىپ ئىشلەۋاتقان 13 ياشقا توشمىغان بالىلار سانىنىڭ ھەيران قالغۇدەك دەرىجىدە تېز سۈرئەتتە كېمىيىپ بېرىشى ئادەمنى ھەيران قالدۇرىدۇ. زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ ئىسپات سۆزىگە ئاساسلانغاندا، مۇشۇنداق ئەھۋالنى لاياقەتلىك ۋراچ كەلتۈرۈپ چىقارغانىكەن. ئۇلار بالىلارنىڭ يېشىنى كاپىتالىستلارنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئارزۇسى ۋە ئاتا-ئانىلارنىڭ بالىلىرىنى سېتىش تەلپىگە ماسلىشىش ئۈچۈن يالغاندىن ئۆزگەرتىپ بېرىدىكەن. لوندوننىڭ يامان نام چىقارغان بېتنېل گرىن رايونىدا ھەر ھەپتىنىڭ دۈشەنبە، سەيشەنبە كۈنلىرى ئەتىگەندە ئوچۇق سودا بولىدىكەن. بۇ يەردە توققۇز ياشتىن ئاشقان ئوغۇل-قىز بالىلار لوندون يىپەك فابرىكىسىغا ياللىنىدىكەن. «ئادەتتىكى شەرت مۇنداق ئىكەن، ھەپتىسىگە 1 شىللىڭ 8 پېنس (بۇ ئاتا-ئانىلارغا بېرىلىدۇ)، ئۆزىگە 2 پېنس ۋە چاي پۇلى بېرىلىدۇ.» شەرتنامە ھەپتىلىك تۈزۈلىدۇ. بۇنداق بازاردىكى مەنزىرىلەر ۋە سۆزلەر ھەقىقەتەن ئادەمنىڭ غەزىپىنى قوزغايدۇ. (124)

(123) ئا. رېدگرېيۋ «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 41-بەت )

(124) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى 81-بەت، 31-نومۇر. [ 4-نەشر ئىزاھاتىدا: بېتنېل رايونىدا يىپەكچىلىك سانائىتى ھازىرقى ۋاقىتتا دېگۈدەك يوق دېيىلسە بولىدۇ — ف. ئې.]



ئەنگلىيىدە تېخىچىلا شۇنداق ئەھۋال يۈز بېرىپ تۇرىدۇكى: ئاياللار «پەرزەنتلىرىنى كەمبەغەللەر ھۆنەرئۆگىنىش ئورنىدىن چىقىرىۋېلىپ، ھەپتىسىگە 2 شىللىڭ 6 پېنس بېرىدىغان خالىغان خېرىدارغا ساتىدۇ.» (125) قانۇنغا خىلاپ ھالدا بۈيۈك برىتانىيىدە تېخىچىلا كەم دېگەندە 2000غا يېقىن بالا تۇرخۇن تازىلايدىغان تىرىك ماشىنىلار سۈپىتىدە ئۆز ئاتا-ئانىلىرى تەرىپىدىن سېتىلىدۇ (گەرچە ئۇلارنىڭ ئورنىنى باسىدىغان ھەقىقىي ماشىنىلار بولسىمۇ) (126) ئەمگەك كۈچىنىڭ ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچى ئوتتۇرىسىدا قانۇنىي مۇناسىۋەت بولۇشىنى ماشىنا كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىنقىلاب پۈتۈن سودىنى ئەركىن شەخسلەر ئوتتۇرىسىدىكى پۈتۈم سۈپىتىدە يۈزەكى كۆرۈنۈشتىنمۇ مەھرۇم قىلدى، بۇنىڭ بىلەن كېيىنلىكتە ئەنگلىيە پارلامېنتىغا دۆلەتنىڭ فابرىكا ئىشلىرىغا ئارىلىشىشى ئۈچۈن قانۇنىي ئاساس يارىتىپ بەردى. تېخى ھەر قېتىم زاۋۇت قانۇنىدا ئىلگىرىكى چەكلىمىگە ئۇچرىمايدىغان سانائەت تارماقلىرىدا بالىلار ئەمگىكىنى ئالتە سائەت قىلىش بەلگىلەنگەندە، فابرىكا خوجايىنلىرى دائىم داد-پەرياد كۆتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: بەزىبىر ئاتا-ئانىلار ئۆز بالىلىرىنى شۇ چاغقىچە «ئەمگەك ئەركىنلىكى» ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان، يەنى 13 ياشتىن كىچىك بالىلار چوڭلار بىلەن ئوخشاش ئىشلەشكە مەجبۇر بولغان، ئۇلارنى قىممەترەك باھادا سېتىش مۇمكىن بولغان سانائەت تارماقلىرىغا سېتىش ئۈچۈن، ئۇلارنى بالىلار ئەمگىكى چەكلىمىگە ئۇچرايدىغان سانائەت تارماقلىرىدىن چىقىرىۋالىدۇ. لېكىن كاپىتال ئۆز تەبىئىيىتىگە بىنائەن باراۋەرلىك تەرەپدارى بولغانلىقتىن، يەنى بارلىق

(125) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل لوندون نەشرى، 53-بەت 15-نومۇر.

(126) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 22-بەت 137-نومۇر.

ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرىدىكى ئەمگەكنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان شەرت-شارائىتنىڭ باراۋەر بولۇشىنى كىشىنىڭ تۇغما ئىنسانىي ھوقۇقى دەپ تەلەپ قىلىغانلىقتىن، باللار ئەمگىكىنىڭ بىر سانائەت تارمىقىدا قانۇن بويىچە چەكلىنىشى ئۇنىڭ يەنە باشقا بىر سانائەت تارماقلىرىدا چەكلىمىگە ئۇچرىشىغا سەۋەب بولۇپ قالىدۇ.

ماشىنا ئەڭ ئاۋۋال باللارنى ۋە ئۆسمۈرلەرنى ئىشچىلارنىڭ ئاياللىرىغا ئوخشاشلا ماشىنا ئاساسىدا ۋۇجۇدقا كەلگەن فابرىكىلاردا بىۋاستە كاپىتالنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيىسىگە ئۇچراتقان، كېيىنچە ئۇلارنى بارلىق سانائەت تارماقلىرىنىڭ ئىچكى قىسمىدا ۋاستىلىك ھالدا كاپىتالنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيىسىگە ئۇچراتقانلىقتىن ئۇلارنىڭ تېنىمۇ دەپسەندە قىلىنىۋاتقانلىقىنى يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتتۇق.① شۇنىڭ ئۈچۈن بىز بۇ يەردە بىرلا مەسىلە ئۈستىدە يەنى ئىشچىلارنىڭ پەرزەنتلىرى تۇغۇلغاندىن كېيىنكى دەسلەپكى بىر قانچە يىلدا باللارنىڭ ئادەمنى چۆچۈتىدىغان دەرىجىدە ئۆلۈپ كېتىۋاتقانلىقى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتىمىز. ئەنگلىيىدە 16 نوپۇس رايونىدا بىر ياشقا توشمىغان 100 مىڭ بالىدىن يىلدا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئۆلگەنلەرنىڭ سانى 9085 (ئۇنىڭ ئىچىدە بىر رايوننىڭ پەقەت 7047 بولغان)؛ 24 رايوندا 10 مىڭدىن 11 مىڭغىچە؛ 39 رايوندا 11 مىڭدىن 12 مىڭغىچە؛ 48 رايوندا 12 مىڭدىن 13 مىڭغىچە بولغان؛ 22 رايوندا 20 مىڭدىن ئېشىپ كەتكەن؛ 25 رايوندا 21 مىڭدىن ئېشىپ كەتكەن؛ 17 رايوندا 22 مىڭدىن ئېشىپ كەتكەن؛ 11 رايوندا 23 مىڭدىن ئېشىپ كەتكەن؛ خۇ، ۋۇلۋېرىمپتون، ئېشتون ئاندېر لايىن ۋە پرېستوندا 24 مىڭدىن ئاشقان؛ نوتتىڭېمدا، ستوكپورتتا ۋە برېدفوردتا 25 مىڭدىن ئاشقان؛ ۋۇئىزبېچتە 26 مىڭ 1 ئادەم؛ مانچېستېردا 26 مىڭ 125 ئادەم ئۆلگەن؛(127) 1861-يىلى ئېلىپ بېرىلغان بىر ھۆكۈمەت

(127) «ئاممىۋى سەھىيە. 6-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل لوندون نەشرى 34-بەت.

① مۇشۇ تومنىڭ 483-496-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



دوختۇرلىرىنىڭ تەكشۈرۈش دوكلاتىدا مۇنداق كۆرسىتىلگەن: ئۆلۈمنىڭ مۇنداق كۆپ بولۇشىغا شۇ جاينىڭ ئەھۋالىدىن باشقا، ئاساسلىقى ئانىلارنىڭ سىرتتا چىقىپ ئىشلىشى، شۇنىڭدەك پەرزەنتلىرىگە يېتەرلىك ھەمخورلۇق قىلىنمىغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ خارلانغانلىقى، ئۇلارغا مۇۋاپىق غىزا بېرىلمىگەنلىكى، ئۇلارنىڭ ئەپيۇن پرېپاراتلىرى بىلەن بېقىلغانلىقى سەۋەب بولغان، ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ئانىلار ئۆز تەبىئىيىتىگە خىلاپ ھالدا پەرزەنتلىرىنى خارلىشى نەتىجىسىدە قەستەن ئاچ قويۇپ ۋە زەھەرلەپ ئۆلتۈرۈش ۋەقەلىرى كېلىپ چىققان. (128) ئەكسىچە «ئاياللار ئىشقا كۆپ ئورۇنلاشمىغان» دېھقانچىلىق رايونلىرىدا «ئۆلۈم ئاز بولغان» (129) لېكىن، 1861-يىلى تەكشۈرۈش كومىتېتى شۇنداق كۈتۈلمىگەن بىر خۇلاسىگە كەلدىكى، شىمالىي دېڭىز قىرغاقلىرىدىكى بەزى نوقۇل دېھقانچىلىق رايونلىرىدا، بىر ياشقا توشمىغان باللارنىڭ ئۆلۈپ كېتىش نىسبىتى بۇ جەھەتتە يامان نام چىقارغان سانائەت رايونلىرىنىڭكىگە يېتىشكە سەللا قالغان. شۇڭلاشقا بۇ ئەھۋالنى ئۆز جايىدا تەكشۈرۈش مەسىلىسى دوختۇر يۇلىئان خانتېرغا تاپشۇرۇلغانىدى. ئۇنىڭ دوكلاتى «ئاممىۋى سەھىيە توغرىسىدا 6-نومۇرلۇق دوكلات» قا كىرگۈزۈلگەن. (130) شۇ كەمگىچە باللارنىڭ كۆپلەپ قىرىلىشىغا بەزگەك كېسەللىكى ۋە سايلىق ھەم پاتقاق جايلارغا خاس بولغان باشقا كېسەللىكلەر سەۋەب بولغان، دەپ پەرەز قىلىناتتى. لېكىن بۇ تەكشۈرۈشتە

(128) «ئۇنىڭدىن باشقا ئۇ (1861-يىلدىكى تەكشۈرۈش ) ... يەنە شۇ نەرسىنى ئىسپاتلىدىكى، يۇقىرىقى ئەھۋال ئاستىدا، باللارنىڭ ئانىلىرى سىرتتا چىقىپ ئىشلىگەنلىكى تۈپەيلىدىن ئۇلارغا قارايدىغان ئادەم بولمىغانلىقتىن ئۆلۈپ كەتكەن، ئانىلار ئۆز پەرزەنتلىرىگە بولغان تەبىئىي كۆيۈمنى شۇنچىلىك يوقاتتىكى ئۇلار ئادەتتە پەرزەنتلىرىنىڭ ئۆلۈپ كەتكەنلىكىگە پىسەنت قىلمايدۇ، بەزىدە ھەتتا ... ئۆزلىرى ئۇلارنىڭ ئۆلۈپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدىغان چارىلەرنى كۆرىدۇ». يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش.

(129) يۇقىرىقى كىتاب 454-بەت.

(130) يۇقىرىقى كىتاب 454-462-بەتلەر. دوختۇر ھېنرى يۇلىئان خانتېرنىڭ «ئەنگلىيىنىڭ بەزى يېزا ئىگىلىك رايونلىرىدا بوۋاق باللارنىڭ ئۆلۈش نىسبىتى بەك يۇقىرى بولۇش ئەھۋالى توغرىسىدىكى دوكلات».

چىقىرىلغان خۇلاسە پۈتۈنلەي ئۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ چىقتى:

«بەزگەكنىڭ تۆگىتىلىشىگە سەۋەب بولغان نەرسە — يەنى قىشتا ياتقاقلىقتىن، يازدا كەم ئوتلۇق يايلاقلاردىن ئىبارەت بولغان يەرلەرنىڭ ھوسۇللۇق تېرىلغۇ يەرلەرگە ئايلاندۇرۇلۇشى بەزگەك كېسىلىنىڭ يوقىلىشىغا سەۋەب بولغان، شۇنداقلا دەل مۇشۇ سەۋەب بوۋاقلارنىڭ يۇقىرى نىسبەتتە ئۆلۈشىنى كەلتۈرۈپ چىقارغان.» (131)

دوختۇر خانتېر مۇشۇ رايوندا ئىشلەۋاتقان 70 ۋراچنىڭ پىكرىنى سورىغاندا، ئۇلار بۇ مەسىلىدە «ھەيران قالارلىق دەرىجىدە بىردەك» پىكىردە بولغان، ئەمەلىيەتتە يەر تېرىش ئىنقىلابىغا ئەگىشىپ سانائەت تۈزۈمى قوللىنىلغان.

«دوغا» دەپ ئاتىلىدىغان پۈتۈن ئىجارىچىلەرنى ياللايدىغان كىشىلەر «ئۆسمۈر ئوغۇل-قىزلار بىلەن بىللە ئىشلەيدىغان نىكاھلانغان ئاياللارنى ئازراق پۇل تېپىش ئۈچۈن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئىختىيارىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىدۇ. بۇ مالايلار كۆپىنچە ئۆز يېزىلىرىدىن ناھايىتى ئۇزۇن مىل ئۇزاقتىكى جايلارغا كۆچۈپ كېتىدۇ؛ ئەتىگەن ۋە ئاخشاملاردا ئۇلارنى يېزا يوللىرىدا ئۇچرىتىش مۇمكىن، ئاياللار يوپكا ۋە شۇنىڭغا لايىق كوفتا ۋە ئۆتۈك، بەزىدە بولسا شىم كىيىپ، قارىماققا ناھايىتى كۈچلۈك ۋە ساغلام كۆرۈنىدۇ، لېكىن ئادەت بولۇپ قالغان ئەخلاقسىزلىق ئۇلارنى بۇزۇپ قويغان، ئۇلارمۇ مۇشۇنداق ئالدىراش ۋە مۇستەقىل تۇرمۇش ئۇسۇلىنى ياخشى كۆرگەنلىكتىن، ئۆيلىرىدىكى ئورۇقلاپ كەتكەن پەرزەنتلىرى ئۈچۈن قانچىلىك بەختسىزلىك ئېلىپ كېلىدىغانلىقىنى ئويلاپمۇ باقمايدۇ.» (132)

فابرىكا رايونىدىكى ھەر خىل ھادىسىلەر بۇ جايدا يەنە قايتىلانماقتا، بولۇپمۇ بالىلارنى ئاستىرتتىن ئۆلتۈرۈش ۋە بالىلارغا ئەپيۇن پىرىپاراتلىرى يىگۈزۈش ئەھۋالى بۇ جايدا فابرىكا رايونىغا قارىغاندا تېخىمۇ ئېغىر. (133)

(131) «ئاممىۋى سەھىيە 6-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل لوندون نەشرى، 35-، 455-، 456-بەتلەر.

(132) «ئاممىۋى سەھىيە 6-نومۇرلۇق دوكلات» 456-بەت.

(133) ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك رايونلىرىدا فابرىكا رايونلىرىغا ئوخشاشلا قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار ۋە ئايال ئىشچىلارنىڭ ئەپيۇن ئىستېمال قىلىشلىرى بارغانسېرى كۆپەيمەكتە. «ئەپيۇن سودا



ئەنگلىيە مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ[200] ۋراچى، «ئاممىۋى سەھىيە» دوكلاتىنىڭ باش تەھرىرى دوختۇر سايمون مۇنداق دەيدۇ:

«مەن قۇرامىغا يەتكەن ئاياللارنىڭ ئۇزاق ۋاقىت سانائەتتە ئىشلىشىدىن پەيدا بولغان يامان ئاقىۋەتلەردىن خەۋەردار بولغانلىقىم ئۈچۈن، ھەرۋاقىت مۇشۇنداق ھادىسىنى كۆرگىنىمدە قاتتىق نەپرەتلەنمەي تۇرالمايمەن.» (134)

زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى ر. بېكېر ھۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ بىر ھېساباتىدا مۇنداق مۇراجىئەت قىلىدۇ:

«ئەگەر نىكاھلانغان ۋە ئۆيى بار ئاياللارنىڭ ھەرقانداق زاۋۇتتا ئىشلىشى مەنئى قىلىنسا، بۇ ئەنگلىيىنىڭ فابرىكا رايونلىرى ئۈچۈن ھەقىقەتەن بىر بەختلىك ئىش بولاتتى.» (135)

ئاياللار ۋە بالىلار ئەمگىكىنى كاپىتالىستىك ئاساستا ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشتىن كېلىپ چىقىدىغان مەنىۋى مېيىپلىق ھەققىدە ف.ئېنگېلسنىڭ «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» دېگەن ئەسىرىدە ۋە باشقا يازغۇچىلارنىڭ ئەسەرلىرىدە ناھايىتى تەپسىلىي بايان قىلىنغان بولغاچقا، بۇ يەردە مەن بۇ مەسىلىنى كۆرسىتىپلا ئۆتىمەن. قۇرامىغا يەتمىگەن بالىلارنى نوقۇل قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان ماشىنىلارغا ئايلاندۇرۇش نەتىجىسىدە سۈنئىي يوسۇندا ئەقلىي ياۋايىلىق پەيدا بولىدۇ، بۇ تەبىئىي نادانلىققا تۈپتىن

يوللىرىنى كېڭەيتىش ... بەزىبىر يۇرتكى چوڭ تۈپ ساتقۇچى سودىگەرلەرنىڭ ئاساسىي مەقسىتى بولۇپ قالدى. دورا سودىگەرلىرى ئەپيۇننى ئەڭ بازىرى ئىتتىك تاۋار دەپ قارىماقتا.» (شۇ كىتابنىڭ 459-بېتى) ئەپيۇن يىگۈزۈلىدىغان بوۋاقلار «كىچىككىنە بوۋايدەك پۈرۈشۈپ ياكى مايمۇندەك ئورۇقلاپ كېتىدۇ» (شۇ كىتابنىڭ 460-بېتى) ھىندىستان بىلەن جۇڭگو ئەنگلىيىدىن قانداق تەرىقىدە ئۆچ ئېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تۇرۇپسىلەر.

(134) «ئاممىۋى سەھىيە 6-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل لوندون نەشرى 37-بەت.

(135) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 59-بەت. مۇشۇ زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئىلگىرى دوختۇر ئىدى.

ئوخشمايدۇ، كېيىنكىسىدە كىشىنىڭ ئەقلى تاشلىنىپ قالغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇ ئىقتىدارىنىڭ تەرەققىياتىغا زىيان يەتكۈزمەيدۇ، ئۇنىڭ تەبىئىي كۈچىيىشىگە زىيان يەتكۈزمەيدۇ، بۇنداق ئەقلىي ياۋايىلىق ھەتتا ئەنگلىيە پارلامېنتىنىمۇ زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان بارلىق سانائەت تارماقلىرىدا باشلانغۇچ مەلۇمات ئېلىش «ئىشلەپچىقىرىش»تا 14 ياشتىن تۆۋەن بالىلارنى ئىشلىتىشنىڭ قانۇنلۇق شەرتى دەپ ئېلان قىلىشقا مەجبۇر قىلدى. زاۋۇت قانۇنىنىڭ مائارىپ توغرىسىدىكى ماددىلىرى چالا يېزىلغان؛ مەمۇرىي ئورگان كەم بولغانلىقتىن، بۇ خىلدىكى مەجبۇرىيەت مائارىپنىڭ كۆپ قىسمى يەنىلا نامدىكى مائارىپ بولۇپ قالغان؛ فابرىكا خوجايىنلىرى مۇشۇ مائارىپ پەرمانلىرىغا قارشى تۇرۇپ، ھەرخىل ھىيلە-مىكىرلەرنى ئىشلىتىپ بۇ پەرماندىن چەتلىگەن؛ مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ روھىنى روشەن ئېچىپ بېرىدۇ.

«پەقەت قانۇن چىقارغۇچى ئورگان ئەيىبلىنىشى كېرەك. چۈنكى ئۇ ئادەمنى ئالدايدىغان قانۇننى ئېلان قىلدى، بۇ قانۇن سىرتقى كۆرۈنۈشتە بالىلار تەربىيىسىگە كۆڭۈل بۆلگەندەك كۆرۈنسىمۇ، لېكىن ئاغزاكى مەقسەتكە يېتىشكە كاپالەتلىك قىلىدىغان بىرمۇ ماددا يوق. ئۇنىڭدا بەلگىلەنگىنى پەقەت بالىلار مەكتەپ دەپ ئاتىلىدىغان بىنانىڭ تۆت تېمى ئىچىدە ھەر كۈنى مەلۇم سائەت (ئۈچ سائەت) سولىنىپ ئولتۇرۇشى لازىم، بالىلارنىڭ خوجايىنى ھەر ھەپتىدە ئەر ياكى ئايال ئوقۇتقۇچى سۈپىتىدە بىرسى قول قويغان بىر ئىسپاتنامە ئېلىشى كېرەك. »(136)

1844-يىلى تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن زاۋۇت قانۇنى ئېلان قىلىنىشتىن ئىلگىرى، مەكتەپتە ئوقۇش گۇۋاھنامىسىگە ئەر ئوقۇتقۇچى ياكى ئايال ئوقۇتقۇچى كرېست بەلگىسى سىزىپ ئىمزا قويىدىغان ئەھۋال كۆپ ئۇچرايتتى، چۈنكى ئۇلارنىڭ ئۆزىمۇ خەت يېزىشنى بىلمەيتتى.

(136) لېئونارد خورنېر «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1857 - يىل 4 - ئاينىڭ 30 - كۈنى» 17-بەت.



«ئەنە شۇنداق گۇۋاھنامىلەرنى بېرىدىغان بىر مەكتەپكە بارغىنىمدا، ئوقۇتقۇچىنىڭ نادانلىقىنى كۆرۈپ ناھايىتى ھەيران قالدىم، مەن ئۇنىڭدىن: «ئەپەندىم، ئېيتىڭچۇ، خەت يېزىشنى بىلەمسىز؟» دەپ سورىدىم، ئۇ: «ھەئە، ئازراق بىلىمەن»، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ ئۆزىنى ئاقلاش ئۈچۈن تولۇقلاپ: «ھەر ھالدا ئوقۇغۇچىلىرىمغا قارىغاندا كۆپرەك بىلىمەن»، دېدى»

1844-يىللىق قانۇننى تەييارلاش ۋاقتىدا زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى مەكتەپ دەپ ئاتىلىدىغان جايلارنىڭ شەرمەندىلىك ئىشلىرىنى ئېچىپ تاشلىغانىدى. لېكىن ئۇلار مەكتەپلەرنىڭ گۇۋاھنامىلىرىنى قانۇن جەھەتتىن يۈتۈنلەي ئىناۋەتلىك دەپ تونۇشقا مەجبۇر ئىدى. لېكىن تەكشۈرگۈچىلەر ئېرىشمەكچى بولغان نەرسە شۇ ئىدىكى، 1844-يىلدىن باشلاپ،

«ئوقۇتقۇچى مەكتەپ گۇۋاھنامىسىگە رەقەمنى ئۆز قولى بىلەن يېزىشى، شۇنىڭدەك ئۆز ئىسمىنى ۋە فامىلىسىنى ئۆز قولى بىلەن يېزىشى لازىم.» (137)

شوتلاندىيە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى سېرجون كېنكېيدمۇ ئۆز خىزمىتى داۋامىدا شۇنىڭغا ئوخشاش ئەھۋاللارغا يولۇققانلىقىنى ئېيتىپ بېرىدۇ.

«بىز زىيارەت قىلغان بىرىنچى مەكتەپنى ئا.كىلىن خانىم ئاچقانىكەن. مەن ئۇنىڭدىن ئۆز فامىلىسىنى يېزىپ بېرىشنى ئىلتىماس قىلغىنىمدا، ئۇ ھە دېگەندىلا c ھەرپىدىن يېزىشقا باشلاپ خاتا قىلدى ۋە شۇ زاماتلا، ئۆزىنىڭ فامىلىسى k ھەرپىدىن باشلىنىدىغانلىقىنى ئېيتىپ خاتاسىنى تۈزەتتى. لېكىن ئۇنىڭ مەكتەپ گۇۋاھنامىلىرىغا قويغان ئىمزالىرىنى كۆزدىن كەچۈرگىنىمدە، ئۇنىڭ ھەرخىل ئىمزا قويغانلىقىنى كۆردۈم. ئۇنىڭ پوچۇركىسى ئۇنىڭ بالا ئوقۇتۇش ئىقتىدارىنىڭ يوقلۇقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇ ئۆزىمۇ يوقلىما قىلىشنى بىلمەيدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلدى.... يەنە بىر مەكتەپتە بىز ئۇزۇنلۇقى 15 فۇت كېلىدىغان، كەڭلىكى 10 فۇت كېلىدىغان سىنىپتا 75 بالىنىڭ چۈشىنىپ بولالمايدىغان بىر نېمىلەرنى دەۋاتقانلىقىنى بايقىدۇق.» (138) «لېكىن بالىلار

(137) لېئونارد خورنېر «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1855 - يىل 10 - ئاينىڭ 31 - كۈنى» 18 - ، 19 - بەتلەر.

(138) سېرجون كېنكېيد «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 31- ، 32-بەتلەر.

مەكتەپتە بىلىم ئالماستىن، بەلكى مەكتەپ گۇۋاھنامىلىرى ئالىدىغان بۇنداق ئەھۋال مۇشۇنداق ئازاب چېكىدىغان جايلار بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. لاياقەتلىك ئوقۇتقۇچىلىرى بار نۇرغۇنلىغان مەكتەپلەردىمۇ، ھەر خىل ياشتىكى (ئۈچ ياشتىن باشلاپ) باللار ئارىلاش ئوقۇيدىغان بولغاچقا ئوقۇتقۇچىلارنىڭ تىرىشچانلىقىمۇ بىكارغا كېتىدۇ. ئوقۇتقۇچىنىڭ كىرىمى ناھايىتى ياخشى دېگەندىمۇ بەكلا ئاز، بۇلارنىڭ كىرىمى پۈتۈنلەي باللار تاپشۇرغان پېنسنىڭ سانىغا باغلىق ئىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئىلاج بار كۆپلەپ باللارنى سىنىپقا يىغىۋالاتتى. ئۇنىڭدىن باشقا مەكتەپ جاھازلىرى ناچار، كىتاب ۋە باشقا ئوقۇش قوراللىرى كەمچىل بولغانلىقى ئۈستىگە سىنىپتىكى ناچار ۋە سېسىق ھاۋا كەمبەغەل باللارغا ناھايىتى زىيانلىق تەسىر كۆرسەتتى. مەن بارغان مۇشۇنىڭغا ئوخشاش مەكتەپلەردە رەت-رەت ئولتۇرغان باللارنىڭ ھېچ ئىش قىلماي بىكار ئولتۇرغىنىنى كۆردۈم. لېكىن بۇ مەكتەپكە بارغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرەلىگەچكە، ھۆكۈمەتنىڭ ستاتىستىكىسىدا مۇشۇ باللار تەربىيە كۆرگەن باللار دەپ ھېسابلىنىدىكەن.» (139)

شوتلاندىيىدە زاۋۇت خوجايىنلىرى مەكتەپتە ئوقۇش زۆرۈر بولغان باللارنى مۇمكىنقەدەر ئىشتىن بوشىتىشقا ئۇرۇنىدۇ.

«مانا بۇ — فابرىكا خوجايىنلىرىنىڭ مائارىپ توغرىسىدىكى ماددىلارنى زادىلا ياقتۇرمايدىغانلىقىنى تولۇق ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.»(140)

بۇنداق ئەھۋال ئالاھىدە زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان پاختا رەختكە گۈل باسىدىغان فابرىكىلارغا ئوخشاش ئورۇنلاردا ناھايىتى يىرگىنچلىك ئىپادىلىنەتتى. بۇ قانۇنلاردىكى بەلگىلىمىلەرگە ئاساسەن،

«ھەربىر بالا مۇشۇنداق چىتقا گۈل باسىدىغان فابرىكىلارغا كىرىپ ئىشقا ئورۇنلىشىشتىن ئىلگىرى ئالتە ئاي ئىچىدە كەم دېگەندە 30 كۈن مەكتەپكە بېرىشى ھەمدە ئوقۇغان ۋاقتى 150 سائەتتىن كەم بولماسلىقى كېرەك. ئۇلار بۇ فابرىكىلاردا ئىشلىگەن مەزگىلدە ھەر يېرىم يىل ئۆتكەندە يەنە 30 كۈن ياكى 150 سائەت مەكتەپكە بېرىپ ئوقۇشى كېرەك... مەكتەپكە بارىدىغان ۋاقىت ئەتىگىنى سائەت

(139) لېئونارد خورنېر «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1857-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 17-، 18-بەتلەر.

(140) سېرجون كىنكېيد «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 66-بەت.



سەككىزدىن كەچقۇرۇنلۇقى سائەت ئالتىگىچە بولۇشى لازىم. بالىنىڭ مەكتەپتە ئوقۇيدىغان ۋاقتى $2\frac{1}{2}$ سائەتتىن كەم ياكى بەش سائەتتىن ئوشۇق بولغان ۋاقتى يۇقىرىدا ئېيتىلغان 150 سائەت ھېسابىغا كىرگۈزۈلمەسلىكى لازىم. ئادەتتىكى ئەھۋال ئاستىدا باللار مەكتەپكە 30 كۈن داۋامىدا پۈتۈن كۈن بېرىپ كۈنىگە بەش سائەتتىن ئوقۇيدۇ. 30 كۈن توشقاندا ئەگەر بەلگىلىمىدىكى 150 سائەتكە توشسا، ئۇلارنىڭ ئېيتىقىنى بويىچە ئوقۇشنى پۈتتۈرگەندە، ئۇلار يەنە گۈل بېسىش فابرىكىسىغا كېلىدۇ، يەنە ئالتە ئاي ئىشلەيدۇ؛ يەنە بىر ئوقۇش مۇددىتىدە ئۇلار يەنە مەكتەپكە بارىدۇ، تاكى كىتابلىرىنى تۈگەتكىچە ئوقۇيدۇ... بەلگىلىمە بويىچە 150 سائەت ئوقۇغان باللار چىتقا گۈل بېسىش فابرىكىسىدا 6 ئاي ئىشلىگەندىن كېيىن يەنە مەكتەپكە قايتىپ بارغان چاغدا، ئەھۋال يەنە يېڭىدىن مەكتەپكە بارغان چاغدىكىدەك بولىدۇ.... ئۇلار تەبىئىي ھالدا ئالدىنقى قېتىمدا مەكتەپتە ئۆگەنگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۇنتۇپ كېتىدۇ. يەنە بەزى فابرىكىلاردا مەكتەپتە ئوقۇش ئىشى پۈتۈنلەي فابرىكىنىڭ ئېھتىياجىغا باغلىق بولغان. ھەر يېرىم يىلدا تەلەپ قىلىنغان سائەت سانى باللارنىڭ مەكتەپكە بارغان 3 سائەتلىرىنى قوشۇپ ھېسابلاش يولى بىلەن تولۇقلانغان. ھالبۇكى، بۇ سائەتلەر يېرىم يىلغا تەقسىم قىلىنىشى مۇمكىن. مەسىلەن، بىر كۈنى مەكتەپكە ئەتىگەن سائەت سەككىزدىن 11 غىچە بارغان بولسا، يەنە بىر كۈنى چۈشتىن كېيىن سائەت بىردىن تۆتكىچە بېرىشى مۇمكىن. بەزى كۈنلەردە مەكتەپكە بارماي، ئۇشتۇمتۇت چۈشتىن كېيىن سائەت ئۈچتىن ئالتىگىچە مەكتەپكە بېرىشى مۇمكىن، ئۇلار بەلكىم ئۇدا ئۈچ-تۆت كۈن ياكى بىر ھەپتە مەكتەپكە بېرىپ، ئاندىن كېيىن ئۈچ ھەپتە ياكى پۈتۈن بىر ئاي بارماسلىقى مۇمكىن. ئۇلارنىڭ خوجايىنلىرىنىڭ باللارغا تاسادىپىي ئېھتىياجى بولمىغان بەزى كۈنلەردە ئۇلار يەنە مەكتەپكە بېرىپ بىر نەچچە سائەت چۆگىلەپ كېلىشى مۇمكىن؛ شۇنىڭ ئۈچۈن، باللار ئۇياقتىن بۇياققا ئىتتىرىلىپ تۇرىدۇ، 150 سائەت توشقىچە باللار مەكتەپتىن فابرىكىغا، فابرىكىدىن مەكتەپكە ئىتتىرىلىپ يۈرىدۇ.» (141)

(141) ئا.رېدگرېيۋ «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1857-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 41-43-بەتلەر، يېقىنقى بىر نەچچە يىلدىن بۇيان، ئىلگىرى زاۋۇت قانۇنى (مۇشۇ ماقالىنىڭ ئاخىرىدا ئېيتىلغان گۈل بېسىش فابرىكىسى قانۇنى ئەمەس )نىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچراپ كېلىۋاتقان ئەنگلىيە سانائەت تارماقلىرىدا مائارىپ توغرىسىدىكى ماددىلارنىڭ يولغا قويۇلۇشىغا بولغان توسالغۇلارغا مەلۇم دەرىجىدە بەرھەم بېرىلدى. زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمايدىغان سانائەتتە بولسا، ئەينەك زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى گېددىسنىڭ كۆز قارىشى ھېلىمۇ كەڭ تارقالماقتا. ئۇ تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەزاسى ئۇئايتنىڭ ئەدىپىنى بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ پىكرىمچە يېقىنقى بىر نەچچە يىلدىن بۇيان بىر قىسىم ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تېخىمۇ كۆپلەپ بىلىم ئېلىۋاتقانلىقى بىر بالا بولىدۇ، بۇ بەك خەتەرلىك، چۈنكى ئۇ ئىشچىلارنى ناھايىتى مۇستەقىل كىشى قىلىپ قويىدۇ» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىل لوندون نەشرى 253-بەت)

ماشىنا بالىلار ۋە ئاياللارنىڭ كۆپ قىسمىنى بىرىكمە ئەمگەكچىلەر قاتارىغا قوشۇپ، ئەر ئىشچىلارنىڭ ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە كاپىتال ئىستىبداتىغا قاراتقان قارشىلىقىنى ئاخىرقى ھېسابتا يەڭدى. (142)

## ( b ) ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشى

ئەگەر ماشىنا ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئاشۇرۇشنىڭ، يەنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىش ۋاقتىنى قىسقارتىشنىڭ ئەڭ قۇدرەتلىك ۋاستىسى دېسەك، ئۇنداقتا، ئۇ كاپىتالنى ھۆددىگە ئالغۇچى سۈپىتىدە ئەڭ ئاۋۋال بىۋاستە ئۆزى ئىگىلىۋالغان سانائەت تارماقلىرىدا ئىش كۈنىنى بارلىق تەبىئىي چەكتىنمۇ ئاشۇرۇۋېتىش ئۈچۈن ئەڭ قۇدرەتلىك ۋاستىگە ئايلىنىدۇ. ماشىنا بىر تەرەپتىن، كاپىتالنىڭ ئىزچىل ئۆز خاھىشى بويىچە خالىغانچە راۋاجلىنىشى ئۈچۈن يېڭى شارائىت يارىتىپ بېرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، كاپىتالنىڭ باشقىلار ئەمگىكىگە بولغان ناھايىتىمۇ قاتتىق تەشنالىقىنى كۈچەيتىشى ئۈچۈن يېڭى مۇددىئالارنى تۇغدۇرىدۇ.

ئالدى بىلەن ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى ماشىنىدا ئىشچىدىن ئايرىلىپ مۇستەقىل بولىدۇ. ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ئۆزى سانائەتتىكى بىر خىل مەڭگۈلۈك مېخانىزمغا ئايلىنىدۇ، ئەگەر ئۇ ئۆز ياردەمچىسى بولغان ئادەم تەرىپىدىن مەلۇم تەبىئىي چەككە

(142) فابرىكا خوجايىنى ئې ئەپەندى ماڭا مۇنداق دېدى: «مەن ئۆزۈمنىڭ مېخانىك توقۇش ئىستانوكىمدا پەقەت ئاياللارنىلا ئىشلىتىمەن، مەن نىكاھلانغان ئاياللارنى ئىشلىتىشنى ياخشى كۆرىمەن، بولۇپمۇ ئائىلىسىنى باقىدىغان ئاياللارنى ياخشى كۆرىمەن؛ بۇنداق ئاياللار قىزلارغا قارىغاندا تېخىمۇ ئەستايىدىل ۋە گەپ ئاڭلايدۇ، ئۇلار زۆرۈر تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىنى تېپىش ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ پۈتۈن كۈچلىرىنى سەرپ قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. شۇنداق بولغاندا، گۈزەل ئەخلاق، ئاياللارغا خاس بولغان گۈزەل ئەخلاق ئەكسىچە ئۇلارنىڭ ئۆزىگە زىيان سالىدۇ، ئۇلارنىڭ مۆمىن-نازۇك تۇغما تەبىئىتى ئۇلارنى ئەنە شۇنداق قۇل قىلىدىغان ۋە ئازاب چەككۈزىدىغان ۋاستىگە ئايلىنىدۇ.» («فابرىكىدا كۈنىگە 10 سائەت ئىشلەش قانۇن لايىھىسى. سېر ئاشىرنىڭ 3-ئاينىڭ 15-كۈندىكى نۇتقى» 1844-يىل لوندون نەشرى 20-بەت )



يەنى بۇ ئادەملەر تېنىنىڭ ئاجىزلىشىشىغا ۋە ئۇلارنىڭ ئىرادىسىگە دۇچ كەلمىسە، ئۇ ئۈزۈلۈكسىز ئىشلەپچىقىرىۋېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمگەك ۋاستىسى بولغان كاپىتال — يەنە كېلىپ كاپىتال بولغان ئاپتوماتىك ماشىنا كاپىتالىست تەرىپىدىن ئاڭ ۋە ئىرادىگە ئېرىشىدۇ — مۇشۇنداق بىر خىل ھەۋەس تۈرتكىسىگە ئۇچرايدۇ، يەنى ئۆزىگە قارشىلىق كۆرسىتىدىغان، لېكىن ئېلاستىك بولغان ئادەمنىڭ تەبىئىي چەك بويىچە قارشىلىق كۆرسىتىشىنى ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈرۈشكە ئۇرۇنىدۇ.(143) ئۇنىڭ ئۈستىگە ماشىنىدا ئىشلەش ئاسان بولۇپ كۆرۈنىدىغان، شۇنىڭدەك ئاياللار ۋە بالىلار ئىشتائەتچان كېلىدىغان بولغاچقا بۇنداق قارشىلىق شۈبھىسىزكى ئازىيىدۇ. (144)

(143) «قىممەت باھالىق ماشىنىلار كەڭ قوللىنىلغاندىن بۇيان، ئادەم ئۆزىنىڭ ئوتتۇرىچە كۈچىدىن ئېشىپ كېتىپ ئوشۇقچە ئىشلەشكە مەجبۇر قىلىندى.» (روبېرت ئوۋېن «سانائەت سىستېمىسىنىڭ تەسىرىگە باھا» 1817-يىل لوندون 2-نەشرى [16-بەت ])

(144) ئەنگلىيىلىكلەر بىر شەيئىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى تەجرىبىلىرىنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىنى شەيئىنىڭ سەۋەبى دەپ قاراشقا ئامراق. ئۇلار كۆپ ھاللاردا فابرىكىلاردىكى ئىش ۋاقتىنىڭ ئۇزارتىلىشىغا فابرىكا تۈزۈمىنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدە كاپىتالنىڭ نامراتلار ساناتورىيىسى ۋە يېتىم بالىلار ساناتورىيىسىدە رەھىمسىزلىك بىلەن بالىلارنى پادىشاھ ھېرودچە قىرغانلىقى [33] ۋە شۇ يول بىلەن تامامەن ئىرادىسى بولمىغان ئادەم ماتېرىيالىنى قولغا كىرگۈزگەنلىكى سەۋەب بولغان دەپ ھېسابلايدۇ. مەسىلەن، ئۆزى ئەنگلىيە خوجايىنى بولغان فىلدېن مۇنداق دەيدۇ: «روشەنكى، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشىغا مەملىكەتنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن ئېلىپ كېلىنگەن ئىگە-چاقىسىز بالىلارنىڭ ئىنتايىن كۆپلىكى سەۋەب بولدى، بۇنىڭ نەتىجىسىدە خوجايىن ئىشچىلارغا بېقىنمايدىغان بولدى. فابرىكا خوجايىنلىرى شۇ ئۇسۇلدا قولغا كىرگۈزۈلگەن بىچارە ئادەم ماتېرىيالىغا تايىنىپ ئىش ۋاقتىنى ئۇزارتتى. ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش ئادەتكە ئايلانسىلا، ئۇلار مۇشۇ خىلدىكى ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش ئىشىنى ئىنتايىن ئاسانلا ئۆز قوشنىلىرىغا تاڭىدۇ.» (ج. فىلدېن «زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ زىيانكەشلىكى» 1836-يىل لوندون نەشرى، 11-بەت) ئاياللار ئەمگىكى توغرىسىدا زاۋۇت تەكشۈرگۈچى سوندېرس 1843-يىلدىكى فابرىكا توغرىسىدىكى دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئايال ئىشچىلار ئارىسىدا شۇنداق ئاياللار باركى، بەزىلەر بىر نەچچە كۈندىن تاشقىرى، بىر نەچچە ھەپتىلەر داۋامىدا ئەتىگەن سائەت ئالتىدىن كېچىسى سائەت 12گىچە ئىشلەيدۇ ۋە غىزالىنىش ئۈچۈن ئىككى سائەتتىن كەمرەك ۋاقىت بېرىلىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ھەر ھەپتىنىڭ بەش كۈنىدە ھەر كۈندىكى 24 سائەت ئىچىدە ئۇلارنىڭ ئۆيىگە بېرىپ كېلىشى ۋە ئۇخلىشى ئۈچۈن پەقەت ئالتە سائەتلا قالىدۇ.»

بىزگە ئايان بولدىكى، ماشىنىنىڭ ئۈنۈمدارلىقى ماشىنا مەھسۇلاتقا كۆچۈرگەن قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمىنىڭ مىقدارىغا تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ. ماشىنا ئىلىپ بارىدىغان فۇنكسىيە مۇددىتى قانچە ئۇزۇن بولسا، ماشىنا تەرىپىدىن قوشۇلىدىغان قىممەتنىڭ مەھسۇلات مىقدارىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ، ماشىنا تەرىپىدىن ئۇنىڭ تاۋار بىرلىكىگە قوشۇلىدىغان قىممەت قىسمى شۇنچە ئاز بولىدۇ. ماشىنىنىڭ ئۈنۈملۈك ئىشلەش دەۋرى بولسا، ناھايىتى روشەنكى ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى ياكى كۈندىلىك ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى مۇشۇ جەرياندا تەكرارلانغان كۈن سانىغا كۆپەيتىش بىلەن بەلگىلىنىدۇ.

ماشىنىلارنىڭ ئۇپرىشى ئۇنىڭ ئىشلىتىلىش ۋاقتى بىلەن زادىلا ماتېماتىكىدىكىدەك ئۇنداق ئېنىق ھالدا بىردەك كېلىۋەرمەيدۇ. مۇشۇ ئىككىسى بىردەك بولغان ئالدىنقى شەرت ئاستىدىمۇ، $7\frac{1}{2}$ يىل داۋامىدا ھەركۈنى 16 سائەتتىن ئىشلىگەن ماشىنىنىڭ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئومۇمىي مەھسۇلاتقا قوشقان قىممىتى ئەينى شۇنىڭدەك 15 يىل داۋامىدا كۈنىگە سەككىز سائەتتىن ئىشلەيدىغان ماشىنىنىڭ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئومۇمىي مەھسۇلاتقا قوشقان قىممىتىدىن ئارتۇق بولمايدۇ. لېكىن بىرىنچى خىل ئەھۋالدا ماشىنىنىڭ قىممىتى ئىككىنچى خىل ئەھۋالدىكىگە قارىغاندا بىر ھەسسە تېزراق تەكرار ھاسىل قىلىنىدۇ ھەمدە كاپىتالىست ئىككىنچى خىل ئەھۋالدا بۇ ماشىنا بىلەن 15 يىل ئىچىدە قولغا كەلتۈرىدىغان ئوشۇق ئەمگەكنى بىرىنچى خىل ئەھۋالدا $7\frac{1}{2}$ يىلدا قولغا كەلتۈرگەن بولىدۇ.

ماشىنىنىڭ شەكىللىك ئۇپرىشى ئىككى خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلى ئىشلىتىلىش سەۋەبىدىن، يەنى خۇددى تەڭگە پۇل ئوبوروت جەريانىدا ئۇپرىغاندەك ئۇپرايدۇ، يەنە بىر خىلى بولسا، ئىشلەتمەسلىكتىن ئۇپرايدۇ. قىلىچ غىلاپ ئىچىدە تۇرۇۋەرسە دات بېسىپ قالغىنىدەك، كېيىنكى بىر خىل ئەھۋالدا ماشىنىنىڭ ئۇپرىشى تەبىئەت كۈچىنىڭ تەسىرىدىن بولىدۇ.



بىرىنچى خىلدىكى ئۇپراش ئازدۇر-كۆپتۇر ماشىنىنىڭ ئىشلىتىلىشى بىلەن بىۋاسىتە تاناسىپ بولىدۇ. ئىككىنچى خىلدىكى ئۇپراش بولسا، ماشىنىنىڭ ئىشلىتىلىشىگە مەلۇم دەرىجىدە تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ. (145)

لېكىن ماشىنا شەكىللىك ئۇپراشتىن باشقا يەنە شەكىلسىزمۇ ئۇپرايدۇ، ئوخشاش قۇرۇلمىلىق ماشىنا ئەرزان باھا بىلەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدىكەن ياكى بۇ ماشىنا بىلەن رىقابەتلىشەلەيدىغان ئۈبدانراق ماشىنىلار بارلىققا كەلگەنىكەن، ئەسلىدىكى ماشىنىنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى زىيانغا ئۇچرايدۇ. (146) مۇشۇ ئىككى خىل ئەھۋال ئاستىدا، ئەسلىدىكى ماشىنا يەنە ناھايىتى يېڭى ۋە ئىشلەپچىقىرىش كۈچىگە ئىگە بولسىمۇ، ئەمدى ئۇنىڭ قىممىتى ئۇنىڭدا ئەمەلىيەتتە ئوبيېكتلاشقان ئىش ۋاقتى بىلەن بەلگىلەنمەستىن، بەلكى ئۇنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ياكى ئۇنىڭدىن ئۈبدانراق ماشىنىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىش ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ماشىنا ئازدۇر-كۆپتۇر ئۆز قىممىتىنى يوقىتىدۇ. ماشىنىنىڭ پۈتۈن قىممىتىنىڭ تەكرار ھاسىل قىلىنىش دەۋرى قانچىلىك قىسقا بولسا، ئۇنىڭ شەكىلسىز ئۇپراش خەۋپى شۇنچىلىك ئاز بولىدۇ، ئىش كۈنى قانچىلىك ئۇزۇن بولسا، بۇ تەكرار ھاسىل قىلىنىش دەۋرى شۇنچە قىسقا بولىدۇ. مەلۇم ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ماشىنىنى دەسلەپتە قوللانغان چاغدا، ئۇلارنى ئەرزان قىلىپ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن يېڭى ئۇسۇللار پەيدا

(145) «مېتال مېخانىزمىنىڭ ئىشلىتىلمەي تاشلاپ قويۇلۇشى ئۇنىڭ نازۇك، كۆپ ھەرىكەت قىلىدىغان بۆلەكلىرىنىڭ زىيانغا ئۇچرىشىغا ... سەۋەب بولۇپ قېلىشى مۇمكىن» (يۇر «فابرىكا پەلسەپىسى» 281-بەت)

(146) يۇقىرىدا ① ئېيتىپ ئۆتۈلگەن «مانچېستېر يىپ ئىگىرگۈچىلەر خوجايىنى» (1862-يىل 11-ئاينىڭ 26-كۈنى «تايمىس گېزىتى») ماشىنىنىڭ خىراجىتى ئۈستىدە توختالغاندا مۇنداق دېگەن: «ئۇ (يەنى ماشىنىلارنىڭ ئۇپرىشى ئۈچۈن چىقىرىۋېتىلىدىغان قىسمى) ماشىنىلار براكقا چىقىرىلىشتىن ئىلگىرى يېڭى ۋە قۇرۇلمىسى تېخىمۇ ياخشى باشقا ماشىنىلارغا ئالماشتۇرۇلۇش نەتىجىسىدە ئىشتىن توختىتىلغان چاغدا، مۇشۇنداق ئۈزلۈكسىز پەيدا بولۇپ تۇرىدىغان زىياننى تولۇقلاشقا ئىشلىتىلىدۇ»

① مۇشۇ تومنىڭ 388-389-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

بولىدۇ، (147) ئاشۇ ماشىنىنىڭ قىسمەن بۆلەكلىرى ياكى ئۇسكۈنىلىرىگە ئالاقىدار بولۇپلا قالماي، ھەتتا ماشىنىنىڭ پۈتكۈل قۇرۇلمىسىغا ئالاقىدار ئۆزگىرىشلەر ئۈزلۈكسىز ھالدا كۆرۈلۈپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ماشىنا ئۆمرىنىڭ دەسلەپكى دەۋرىدە ئىش كۈنىنى ئۇزارتىشتەك بۇنداق ئالاھىدە نىيەتمۇ كۈچلۈك بولىدۇ. (148)

باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ۋە ئىش كۈنى مۇقىم بولغان ئەھۋال ئاستىدا، ئىككى ھەسسە كۆپ ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئۈچۈن ماشىنىغا ۋە زاۋۇت ئۆيلىرىگە سېلىنىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنى ھەم خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال قاتارلىقلارغا سېلىنىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنىمۇ بىر ھەسسە كۆپەيتىشكە توغرا كېلىدۇ. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشىغا ئەگىشىپ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمىمۇ زورىيىدۇ، ئەمما ماشىنا ۋە زاۋۇت ئۆيلىرىگە سېلىنىدىغان كاپىتال ئۆزگەرتىلمەيدۇ. (149) شۇنىڭ ئۈچۈن، قوشۇمچە قىممەت ئېشىپلا قالماستىن، بەلكى بۇ قوشۇمچە قىممەتنى

(147) «ئادەتتىكى مۆلچەرگە قارىغاندا، يېڭى تېپتىكى بىرىنچى ماشىنىنى ياساش ئۈچۈن كەتكەن خىراجەت ئىككىنچى ماشىنىنى ياساشقا كەتكەن خىراجەتتىن بەش ھەسسە قىممەتكە چۈشىدۇ.» (بابباگ «ماشىنا ۋە فابرىكىدىكى تېجەشلىك توغرىسىدا» 211-، 212-بەتلەر)

(148) «بىر نەچچە يىل داۋامىدا تور ئىشلەپچىقىرىشىدا نۇرغۇن ئىسلاھاتلار ئېلىپ بېرىلىپ، ياخشى ساقلانغان ئەسلىدە 1200 فوند ستېرلىڭغا يارايدىغان ماشىنا بىر نەچچە يىلدىن كېيىن ئاران 60 فوند ستېرلىڭغا سېتىلىدىغان بولۇپ قالدى... ماشىنىلار كەينى-كەينىدىن شۇنچىلىك تېزلىكتە ياخشىلىنىپ باردىكى، ماشىنىلار ماشىنا ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىدا تۇرۇپلا كېرەكسىز قىلىندى، چۈنكى مۇۋەپپەقىيەتلىك كەشپىياتلار قولغا كەلگەنلىكتىن ئۇنىڭ ۋاقتى ئۆتكەنىدى.» شۇنىڭ ئۈچۈن بۇنداق قالايمىقان دەۋردە تور زاۋۇتىنىڭ خوجايىنلىرى ناھايىتى تېزدىن ئىشچىلارنى ئىككى سىمېنا بويىچە ئىشلەيدىغان قىلىپ، ئىلگىرىكى سەككىز سائەتلىك ئىش كۈنىنى 24 سائەتكە ئۇزارتتى. (يۇقىرىدىكى كىتاب، 233-بەت )

(149) «ئۆز-ئۆزىدىن روشەنكى، بازار ئەھۋالى تۇراقسىز بولغان، تەلەپ ئېشىپ-تۆۋەنلەپ تۇرۇۋاتقان ئەھۋالدا، دائىم شۇنداق ئەھۋاللار كۆرۈلۈپ تۇرىدۇ: فابرىكا خوجايىنلىرى تۇراقلىق كاپىتالنى كۆپەيتمەيمۇ تېخىمۇ كۆپ تۇراقسىز كاپىتالنى ئىشلىتەلەيدۇ.... قۇرۇلۇش ۋە ماشىنا چىقىمىنى كۆپەيتمەي تۇرۇپمۇ تېخىمۇ كۆپ خام ئەشيا ماتېرىياللىرىنى پىششىقلاپ ئىشلىيەلەيدۇ.» (ر.توررېنس «ئىش ھەققى ۋە بىرلىشىش توغرىسىدا» 1834-يىل لوندون نەشرى 641-بەت)



شىلىۋېلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان خىراجەتلەرمۇ كېمىيىدۇ ئەلۋەتتە، ئىش كۈنى ئۇزارتىلسىلا، ئومۇمەن مەلۇم دەرىجىدە مۇشۇنداق ئەھۋال يۈز بېرىدۇ، لېكىن بۇ يەردە ئۇ تېخىمۇ ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە، چۈنكى كاپىتالنىڭ ئەمگەك ۋاستىسىگە ئايلىنىدىغان قىسمى بۇ يەردە تېخىمۇ زور ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ.(150) ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ راۋاجلىنىشى بىلەن، كاپىتالنىڭ بارغانسېرى ئۆسۈپ بارىدىغان تەركىبىي قىسمى مۇشۇنداق بىر خىل شەكىلدە مۇقىملىشىپ قالىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، كاپىتال ئۆز قىممىتىنى ئۈزلۈكسىز ئۆستۈرۈپ بارىدۇ، يەنى بىر تەرەپتىن، كاپىتال جانلىق ئەمگەك بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ئۈزگەن ھامان ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى يوقىتىدۇ. ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق ساھەسىدىكى خوجايىن ئېشۋورت ئەپەندى پروفېسسور ناسسائو.ۋ.سېنئىيورغا نەسىھەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

«بىر دېھقان گۈرجىكىنى يەرگە قويۇپ قويغاندا، شۇ ھامان 18 پېنسلىق كاپىتالنى كېرەكسىز نەرسىگە ئايلاندۇرغان بولىدۇ. بىزنىڭ كىشىلىرىمىز (يەنى فابرىكىدىكى ئىشچىلىرىمىز)دىن بىرى فابرىكىنى تاشلاپ كەتكىنىدە، ئۇ 100 مىڭ فوند ستېرلىڭدىن[331] ئىبارەت كاپىتالنى كېرەكسىز نەرسىگە ئايلاندۇرغان بولىدۇ.»(151)

ئويلاپ كۆرۈڭ! 100 مىڭ فوند ستېرلىڭدىن ئىبارەت كاپىتالنى بىردەم بولسىمۇ «كېرەكسىز نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ — ھە!» كىشىلىرىمىزدىن بىرەرسىنىڭ فابرىكىنى قاچان بولمىسۇن تاشلاپ كېتىشى زادىلا يول قويۇپ بولمايدىغان ئىش! ئېشۋورت تەنبىھ بەرگەن سېنئىيورنىڭ قارىشىچە ماشىنا ئۈلمىنىڭ زورىيىشى ئىش كۈنىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۇزارتىلىشىنى «ئارزۇسىغا

(150) تېكىستتە كۆرسىتىلگەن بۇ نۇقتا بۇ يەردە تولۇقراق تەسەۋۋۇر ھاسىل قىلىش ئۈچۈن ... ادى، چۈنكى مەن 3-كىتابتا[180] پايدا نىسبىتى يەنى قوشۇمچە قىممەت ۋە ئاۋانسلانغان ئومۇمىي ... ال نىسبىتى توغرىسىدا توختىلىمەن.

(151) سېنئىيور «زاۋۇت قانۇنى توغرىسىدا خەت-چەكلەر» 1837-يىل لوندون نەشرى 14-بەت.

مۇۋاپىق ئىشقا ئايلاندۇرۇپ قويىدى.»(152)

ماشىنا پەقەت ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ كۆرسىنى بىۋاستە چۈشۈرۈپ، ئەمگەك كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا زۆرۈر بولغان تاۋارلارنى ئەرزانلاشتۇرغانلىقى، شۇنىڭ بىلەن ۋاستىلىك ھالدا ئەمگەك كۈچىنى ئەرزانلاشتۇرغانلىقى ئۈچۈنلا نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلغان ئەمەس، بەلكى ماشىنا ئەڭ دەسلەپتە ئاندا-ساندا قوللىنىلغان چاغدا ماشىنا ئىگىسى ئىشلىتىدىغان ئەمگەكنى يۇقىرى ئۈنۈملۈك ئەمگەككە ئايلاندۇرغانلىقى، ماشىنا مەھسۇلاتىنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتىنى ئۇنىڭ ئايرىم قىممىتىدىن ئاشۇرغانلىقى ۋە شۇ تەرىقىدە كاپىتالىستقا ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتىنى بىر كۈنلۈك مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئىنتايىن ئاز قىسمى بىلەن تولۇقلاشقا ئىمكانىيەت تۇغدۇرۇپ بەرگەنلىكى ئۈچۈنمۇ نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش تېخى مونوپول ھالىتىدە تۇرۇۋاتقان مۇشۇنداق ئۆتكۈنچى دەۋردە پايدا ئىنتايىن يۇقىرى بولىدۇ، كاپىتالىستمۇ ئىش كۈنىنى مۇمكىنقەدەر ئۇزارتىش ئارقىلىق بۇ «غەنىيمەت پۇرسەت» مەزگىلى[332] دىن ئۇزۇل-كېسىل پايدىلىنىشقا ئۇرۇنىدۇ. پايدا كۆپەيگەنسېرى تېخىمۇ كۆپرەك پايدا ئېلىش تەشنالىقى كۈچىيىدۇ.

(152) «تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوبوروت كاپىتالدىن كۆپلەپ ئېشىپ كېتىشى...ئىش ۋاقتىنىڭ ئۇزارتىلىشىنى ئارزۇسىغا مۇۋاپىق كېلىدىغان ئىشقا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ.» ماشىنا قاتارلىق ئۈسكۈنىلەر كۆلىمىنىڭ زورىيىشىغا ئەگىشىپ، «ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش غەرەزلىرىمۇ كۈچىيىپ بارىدۇ، چۈنكى مۇشۇنداق قىلىش كۆپلىگەن تۇراقلىق كاپىتالغا پايدا كەلتۈرىدىغان بىردىنبىر ۋاستە ئىدى.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 11-، 14-بەتلەر) «ھەرقانداق بىر فابرىكىدا ھەرخىل خىراجەتلەر، مەسىلەن، بىنا ئۈچۈن ئىجارە ھەققى، يەرلىك باج ۋە دۆلەت بېجى، ئوت ئاپىتى سوغۇرتىسى خىراجىتى، ھەر خىل مۇقىم ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى، ماشىنىلارنىڭ ئۇپراش ھەققى شۇنىڭدەك باشقا ھەرخىل خىراجەتلەر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن ياكى قىسقا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۆزگەرمەيدۇ. مۇشۇ چىقىملارنىڭ پايدىغا بولغان نىسبىتى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ زورىيىشىغا ئەگىشىپ، ئوخشاش نىسبەت بويىچە ئازلايدۇ.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 19-بەت )



ماشىنا ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا ئومۇمىيۈزلۈك قوللىنىلغاندىن كېيىن، ماشىنا مەھسۇلاتىنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتى ئۇنىڭ ئايرىم باھاسىنىڭ سەۋىيىسىگە چۈشۈپ قالىدۇ، بۇ چاغدا تۆۋەندىكى بىر قانۇنىيەت ئۆز تەسىرىنى كۆرسىتىشكە باشلايدۇكى، قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىستنىڭ ماشىنا ئارقىلىق ئەمگەك كۈچىنىڭ ئورنىنى ئالغانلىقىدىن ئەمەس، بەلكى ئەكسىچە كاپىتالىستنىڭ شۇ ماشىنىدا ئىشلىتىدىغان ئەمگەك كۈچىنى يوللىغانلىقىدىن ھاسىل بولىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەنبەسى كاپىتالنىڭ پەقەت ئۆزگىرىشچان قىسمىدۇر، بىز يۇقىرىدا كۆردۇقكى، قوشۇمچە قىممەت مىقدارى مۇنداق ئىككى ئامىلغا باغلىق بولىدۇ، يەنى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئىشلىتىلگەن ئىشچىنىڭ سانىغا باغلىق بولىدۇ. ① مەلۇم ئۇزۇنلۇقتىكى ئىش كۈنىدە قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر ئەمگەككە ۋە ئوشۇق ئەمگەككە قانداق نىسبەتتە بۆلۈنۈشى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. بىرلا ۋاقىتتا ئىشلىتىلىدىغان ئىشچىنىڭ سانى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى بىلەن ئۆزگەرمەس قىسمىنىڭ نىسبىتى بويىچە بەلگىلىنىدۇ. ئەمدى روشەنكى، ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش قانداق قىلىپ زۆرۈر ئەمگەكنى كېمەيتىش ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى ئۆستۈرۈپ، ئوشۇق ئەمگەكنى كېڭەيتسۇن، ئۇ پەقەت مۇئەييەن كاپىتال ئىشلىتىدىغان ئىشچىنىڭ سانىنى ئازايتقاندىلا ئاندىن مۇشۇنداق نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ. ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئىلگىرىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى يەنى جانلىق ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى ماشىنىغا يەنى ھېچقانداق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلمايدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ. لېكىن، مەسىلەن، ئىككى ئىشچىدىن 24 ئىشچىنىڭ ھاسىل قىلىدىغان قوشۇمچە قىممىتىنى شىلىۋالغىلى بولمايدۇ. ئەگەر 24 ئىشچىنىڭ ھەرقايسىسى

① مۇشۇ تومنىڭ 572-580-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ھەر بىر 12 سائەتلىك ئىش ۋاقتىدا بىر سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك قىلسا، ئۇنىڭدا ئۇلارنىڭ ھەممىسى جەمئىي 24 سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك قىلغان بولىدۇ، ھالبۇكى، ئىككى ئىشچىنىڭ پۈتۈن ئەمگىكى 24 سائەتتىن ئىبارەت بولىدۇ. شۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ماشىنىدىن پايدىلىنىپ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشتا شۇنداق بىر ئىچكى زىددىيەت باركى، مۇئەييەن مىقداردىكى كاپىتال تەمىن ئېتىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىككى ئامىلى ئىچىدە، ماشىنا بىر ئامىلنى يەنى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ئاشۇرغاندىمۇ يەنە بىر ئامىلنى يەنى پەقەت ئىشچىلارنىڭ سانىنى ئازايتىش يولى بىلەنلا ئاشۇرىدۇ، ماشىنىلار سانائەتنىڭ مەلۇم تارمىقىدا ئومۇمىيۈزلۈك قوللىنىلغاندىن كېيىن، ماشىنا ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىلىدىغان تاۋارنىڭ قىممىتى مۇشۇ تۈردىكى بارلىق تاۋارلارنىڭ ئىجتىمائىي قىممىتىنى تەڭشەيدىغان قىممەتكە ئايلانغان چاغدىلا بۇ ئىچكى زىددىيەت ئاشكارىلىنىپ چىقىدۇ؛ لېكىن مانا بۇ زىددىيەتنى كاپىتالىست ھېس قىلالمايدۇ(153)، ئەنە شۇ زىددىيەت ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىۋاتقان ئىشچىلار سانىنىڭ نىسپىي كېمىيىشىنى پەقەت نىسپىي ئوشۇق ئەمگەك بىلەنلا ئەمەس، بەلكى مۇتلەق ئوشۇق ئەمگەكنىڭ كۆپىيىشى بىلەنمۇ تولدۇرۇش ئۈچۈن كاپىتالىستنى ئىش كۈنىنى جىنىنىڭ بارىچە ئۇزارتىشقا يەنە مەجبۇر قىلىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، ماشىنىلارنىڭ كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا تەتبىق قىلىنىشى، بىر تەرەپتىن ئىش كۈنىنى چەكسىز ئۇزارتىش ئۈچۈن يېڭى ۋە كۈچلۈك مۇددىئا تۇغدۇرۇپ بېرىدۇ ھەمدە ئەمگەك ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىنى ۋە ئىجتىمائىي ئەمگەك ئورگانىزمىنىڭ خاراكتېرىدە مۇنداق ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇكى، بۇنىڭ نەتىجىسىدە مۇشۇنداق يۈنىلىشكە بولغان قارشىلىقنى بۇزۇپ تاشلايدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىلگىرى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ

(153) بۇ ئىچكى زىددىيەتنى نېمە ئۈچۈن كاپىتالىستنىڭ ئۆزى ۋە كاپىتالىستنىڭ پىكرى تەسىرىگە ئۇچرىغان سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئاڭقىرالمايدىغانلىقىنى 3-كىتابنىڭ باشتىكى بۆلۈملىرىدە كۆرىمىز.



كاپىتالنىڭ قول ئاستىدا بولمىغان تەبىقىلىرىنى قىسمەن كاپىتالغا بويسۇندۇرۇپ، قىسمەن ماشىنا تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىلغان ئىشچىلارنى ئىشسىز قالدۇرۇپ، ئوشۇق ئەمگەك ئاھالىسىنى پەيدا قىلىدۇ(154)، بۇ كىشىلەر كاپىتال تاڭغان قانۇنىيەتلەرگە بويسۇنۇشقا مەجبۇر بولىدۇ. ئەنە شۇ سەۋەبتىن، ھازىرقى زامان سانائىتى تارىخىدا دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان بىر ھادىسە پەيدا بولىدۇ يەنى ماشىنا ئىش كۈنىنىڭ بارلىق ئەخلاق چېكىنى ۋە تەبىئىي چەكنى يوقىتىدۇ. ئەنە شۇ سەۋەبتىن، ئىقتىسادشۇناسلىقتا پارادوكس پەيدا بولىدۇ، يەنى ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىشنىڭ ئەڭ كۈچلۈك ۋاستىسى — ئىشچىنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىنىڭ پۈتۈن ھاياتىنى كاپىتالنىڭ ئىختىيارىدا بولىدىغان، كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدىغان ئەمگەك ۋاقتىغا ئۆزگەرتىشتىكى ئەڭ ئىشەنچلىك ۋاستىگە ئايلىنىدۇ. قەدىمكى زاماندىكى ئەڭ بۈيۈك مۇتەپەككۇر ئارىستوتېل مۇنۇلارنى خىيال قىلغانىدى:

«ئەگەر دېدال ياراتقان ھەيكەل ئۆز-ئۆزىدىن ھەرىكەت قىلغاندەك ياكى ھېفستاسنىڭ سۈپىتىدا نەزىر-چىراغ ئىشلىرى ئۆزلۈكىدىن ئادا قىلىنغاندەك، ھەر بىر سايمان بۇيرۇققا ئاساسەن ياكى سېزىمگە ئاساسەن ئۆزى ئورۇنداشقا تېگىشلىك ئىشنى ئورۇندىيالىغان بولسا، رەخت توقۇش موكىلىرى رەختنى ئۆزى توقۇيالىغان بولسا، ئۇنداقتا ئۇستىغا ياردەمچىمۇ، خوجايىنغا قۇلمۇ كېرەك بولمىغان بولاتتى.»(155)

تىسسېرون زامانىدىكى گرېك شائىرى ئانتىپاترمۇ بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ماشىنىلىرىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى شەكلى سۈپىتىدە سۇ تۈگمىنىنىڭ كەشىپ قىلىنغانلىقىنى ئايال قۇللارنى ئازادلىققا ئېرىشتۈرگۈچى ۋە ئالتۇن ئەسىرنى گۈللەندۈرگۈچىنىڭ پەيدا بولغانلىقى دەپ

(154) رىكاردونىڭ ئەڭ بۈيۈك نەتىجىلىرىدىن بىرى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئۇ ماشىنىنى پەقەت تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى دەپلا ئەمەس، بەلكى «ئوشۇق ئاھالە» ھاسىل قىلىدىغان ۋاستە دەپمۇ قارىغان.

(155) فرانز بىسې «ئارىستوتېل پەلسەپىسى» 1842-يىل بېرلىن نەشرى 2-توم 408-بەت

مەدھىيىلىگەنىدى. (156) «كۇپارلار! ھەي كۇپارلار!» پاراسەتلىك باستىئا، ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆتكەن تېخىمۇ پاراسەتلىك ماك كۇللوخ كەشىپ قىلغىنىدەك، بۇ قەدىمكىلەر سىياسىي ئىقتىسادتىن ۋە خرىستىئاندىن ھېچنىمە چۈشەنمەيدۇ. ئۇلار جۈملىدىن ماشىنىنىڭ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىشتىكى ئەڭ ئەپچىل ۋاستە ئىكەنلىكىنى چۈشەنمەيدۇ. ئۇلار بەلكىم بىر ئادەمنىڭ قۇل بولۇشى، يەنە بىر ئادەمنىڭ ھەقىقىي راۋاج تېپىشى ئۈچۈن ۋاستە بولىدۇ دەپ چۈشەندۈرۈشى مۇمكىن. بىراق ئاممىنى قۇل قىلىشنى تەرغىپ قىلىش ئارقىلىق ئاز ساندىكى قوپال ياكى ھېچقانچە تەربىيە كۆرمىگەن ۋە بىردىنلا بېيىپ كەتكەنلەرنىڭ «داڭلىق فابرىكا خوجايىنى»، «قالتىس كولباسا ئىشلەش خوجايىنلىرى» ۋە «نوپۇزلۇق ئاياغ مېيى سودىگەرلىرى»گە ئايلىنىشى ئۈچۈن، ئۇلاردا خرىستىئانلىقتا خاس ئورگاننىڭ سېزىم ناھايىتى كەمچىل ئىدى.

## (c) ئەمگەك سىجىللىقى

كاپىتال قولىدىكى ماشىنىلار كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىش كۈنىنىڭ

(156) بۇ يەردە مەن شتولبېرگ تەرجىمە قىلغان شېئىرلارنى نەقىل كەلتۈرىمەن. چۈنكى بۇ شېئىرلار يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن ئەمگەك تەقسىماتى توغرىسىدىكى گەپلەرگە① بۇ قەدىمكى زاماندىكى كۆزقاراش ھازىرقى زاماندىكى كۆزقاراشنىڭ ئەكسىچە ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ:

«تۈگمەنچى قىز قولۇڭنى ئاسرا، ئاڭا ئارام بەر،
خوراز چىللاپ، تاڭ ئاتسا، كارىڭ بولماي ئۇخلىغىن!
كەلدى ئەنە سۇ پەرى سىلەر ئۈچۈن ئىشلەشكە،
چۆرگىلەتتى چاقپەلەك ئىلاھەنىڭ ئەمرىدىن.
ئەجدادلاردەك بىزلەرمۇ ياشايلى شاد، جاپاسىز،
بەھرلىنىپ تەڭرىنىڭ شاپائىتى، مېھرىدىن!»

(«يۇنان شېئىرلىرىدىن تاللانما» گراف كرىستىن شتولبېرگ تەرجىمىسى. 1782 - يىل ھامبۇرگ نەشرى [312 - بەت])

① مۇشۇ تومنىڭ 685-698-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



چەكسىز ئۇزىرىشى جەمئىيەتنىڭ ھايات مەنبەسىنى تەھدىتكە ئۇچراتتى، نەتىجىدە بىز يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، جەمئىيەتتە ئىنكاس قوزغاپ، قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان نورمال ئىش كۈنىنىڭ كېلىپ چىقىشىغا سەۋەبچى بولدى.① نورمال ئىش كۈنى ئاساسىدا، بىز يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكەن ئەھۋال، يەنى ئەمگەك سىجىللىقى ھەل قىلغۇچ مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە بولدى. ② مۇتلەق قوشۇمچە قىممەتنى تەھلىل قىلغان چاغدا، گەپ ئالدى بىلەن ئەمگەكنىڭ تاشقى ئامىللىق مىقدارى ئۈستىدە بولغانىدى، ئەمگەكنىڭ سىجىللىقى بولسا ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلىنغانىدى. ئەمدى بىز تاشقى ئامىللىق مىقدارنىڭ قانداق قىلىپ ئىچكى ئامىللىق مىقدارغا ياكى سىجىللىققا ئۆزگىرىدىغانلىقى ئۈستىدە تەكشۈرۈش ئېلىپ بارىمىز.

ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، ماشىنىلار مۇكەممەللىشىپ بارغانسېرى ۋە ماشىنىلاردا ئىشلەيدىغان بۇ ئالاھىدە تۈردىكى ئىشچىلارنىڭ تەجرىبىسى توپلانغانسېرى ئەمگەكنىڭ سۈرئىتى، ئەمگەكنىڭ سىجىللىقى تەبىئىي ھالدا ئېشىپ بارىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيىدە يېرىم ئەسىردىن بۇيان، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن بىللە فابرىكا ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئېشىشىمۇ بىرلا ۋاقىتتا تەڭ ئەمەلگە ئېشىپ كەلدى. لېكىن ئىنتايىن روشەنكى، ئەمگەك ۋاقىتلىق ئەمەس، بەلكى ھەر كۈنى قانۇنىيەتلىك ھالدا بىر خىل تەكرار ئېلىپ بېرىلغان ئەھۋال ئاستىدا، شۇنداق بىر پەيت پەيدا بولىدۇكى، بۇنداق پەيتتە ئىش كۈنىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئەمگەك سىجىللىقى بىر-بىرىنى چەتكە قاقىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمگەكنىڭ سىجىللىقى تۆۋەنلىتىلگەندىلا ئىش كۈنى ئۇزارتىلىدۇ ياكى ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىش كۈنى قىسقارتىلغاندىلا ئەمگەك سىجىللىقى ئاشىدۇ. ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بارا-بارا كۈچىيىپ بارغان غەزىپى تۈپەيلىدىن دۆلەت زورلۇق بىلەن ئىش كۈنىنى قىسقارتىشقا ۋە ھەممىدىن ئاۋۋال ھەقىقىي تۈردە فابرىكىدا نورمال ئىش كۈنىنى يولغا قويۇشقا مەجبۇر

① مۇشۇ تومنىڭ 563-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 646-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

قىلىنغان ۋاقىتتىن باشلاپ، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش ۋاسىتىسى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىنى ئاشۇرۇش مەڭگۈ مۇمكىن بولماي قالغان ۋاقىتتىن باشلاپ، كاپىتال پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن غەيرەتكە كېلىپ ماشىنا سىستېمىسىنى راۋاجلاندۇرۇشنى تېزلىتىش ئارقىلىق نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ خاراكتېرىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ. ئومۇمەن ئېيتقاندا، نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشنىڭ ئۇسۇلى مۇنداق بولىدۇ: ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشۇرۇلغانلىقتىن، ئىشچى ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئوخشاش ئەمگەك سەرپ قىلىپ تېخىمۇ كۆپ نەرسە ئىشلەپچىقىرىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولىدۇ، ئوخشاش ئىش ۋاقتى ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىگە قوشۇلسا، ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا كۆپ بولىدۇ، لېكىن بۇ ئۆزگەرمەس ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئەمدى نۇرغۇن مىقداردىكى ئىستېمال قىممىتىدە ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن يەككە تاۋارنىڭ قىممىتى تۆۋەنلەيدۇ. بىراق ئىش كۈنى مەجبۇرىي قىسقارتىلسا، ئەھۋال باشقىچە بولىدۇ. ئىش كۈنىنىڭ مەجبۇرىي قىسقارتىلىشى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى راۋاجلاندۇرۇشقا ۋە ئىشلەپچىقىرىش شارائىتلىرىنى تېجەشكە ناھايىتى زور تۈرتكە بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىشچىنى ئەينى بىر ۋاقىت ئىچىدە ئەمگەك سەرپىياتىنى كۆپەيتىپ، ئەمگەك كۈچىنىڭ جىددىيلىك دەرىجىسىنى ئۆستۈرۈپ، ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدىكى بوشلۇقنى يەنىمۇ تولدۇرۇشقا مەجبۇرلايدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئەمگەكنى قىسقارغان ئىش كۈنى دائىرىسىدىلا يېتىش مۇمكىن بولغان دەرىجىگىچە زىچلاشتۇرىدۇ. مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىگە سىغدۇرۇلغان، زور مىقداردىكى بۇنداق ئەمگەك ھازىر بىرقەدەر زور ئەمگەك مىقدارى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئەمەلىيەتتىمۇ شۇنداق. ھازىر ئەمگەك ۋاقتىنى «تاشقى ئامىللىق مىقدارى» جەھەتتىن ئۆلچەشتىن باشقا، يەنە ئۇنىڭ زىچلىق دەرىجىسىنى ئۆلچەشمۇ



بار. (157) ھازىر ئون سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ بىر سائىتىدە قىلىنغان بىرقەدەر ئېغىر ئەمگەك 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ بىر سائىتىدە قىلىنغان بىرىنىڭ ئەمگەككە قارىغاندا، ئوخشاش ياكى تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى، يەنى سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، سىجىللىقى چوڭراق بولغان بىر سائەتتە ئىشلەنگەن مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئازادە $1\frac{1}{5}$ سائەتتە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات قىممىتىگە سېلىشتۇرغاندا باراۋەر ياكى تېخىمۇ كۆپ قىممەتكە ئىگە بولىدۇ. نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە ئەگىشىپ ئۆسۈشىدىن سىرت، ھازىر، مەسىلەن، $3\frac{1}{3}$ سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك بىلەن $6\frac{2}{3}$ سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەك خۇددى ئىلگىرىكى تۆت سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك بىلەن سەككىز سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەككە ئوخشاش، كاپىتالىستقا ئوخشاش مىقداردىكى قىممەت مىقدارىنى تەمىن ئېتىدۇ.

ئەمدى ئەمگەك قانداق قىلىپ سىجىللاشتۇرۇلىدۇ؟ دېگەن سوئال تۇغۇلىدۇ.

ئىش كۈنىنىڭ قىسقىرىشىدىن كېلىپ چىقىدىغان بىرىنچى نەتىجىدە ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەرىكەت ئىقتىدارى ئۇنىڭ ھەرىكەت ۋاقتىغا تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ، دېگەن ناھايىتى روشەن قانۇنىيەت ئاساس قىلىنىدۇ.

---

(157) ھەر خىل ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ئەمگەك سىجىللىقىدا پەرق بولىدۇ ئەلۋەتتە، بۇنداق پەرق ئاسىمىت كۆرسەتكەندەك ھەر خىل ئەمگەككە خاس بولغان قوشۇمچە شارائىتلار تۈپەيلىدىن [illegible] ئۆزئارا خالاس بولۇپ كېتىدۇ. ئەمگەكنىڭ ئىچكى ئامىللىق مىقدارى بىلەن تاشقى ئامىللىق [illegible] ئەينى بىر ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئۆزئارا قارىمۇقارشى بولغان، بىر-بىرىنى چەتكە قاقىدىغان [illegible] ئىپادىلىنىشكە ئايلانغان چاغدا، بۇنداق پەرق قىممەت ئۆلچىمى بولغان ئىش ۋاقتىنىڭ رولىغا تەسىر [illegible]دۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇئەييەن چەك ئىچىدىكى كۈچ رولىنىڭ داۋاملىشىش جەريانىدىكى خورىشى كۈچىنىڭ رولىنىڭ دەرىجىسى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. كاپىتالمۇ ھەق تۆلەش ئۇسۇلى ئارقىلىق ئىشچىنى ئەمەلىيەتتە تېخىمۇ زور ئەمگەك كۈچىنى سەرپ قىلدۇرۇشقا ئۇرۇنىدۇ. (158) ئىشخانا قول سانائىتىدە، مەسىلەن، ماشىنا رول ئوينىمايدىغان ياكى ناھايىتى ئاز رول ئوينايدىغان ساپالچىلىق كەسپىدە زاۋۇت قانۇنىنى يولغا قويۇش كىشىنى قايىل قىلارلىق ھالدا شۇنى ئىسپاتلىدىكى، ئاددىيغىنا ئىش كۈنىنىڭ قىسقارتىلىشى بىلەن ئەمگەكنىڭ تۈزۈمچانلىقى، بىردەكلىكى، تەرتىپلىكى، ئۈزلۈكسىزلىكى ۋە ئۈنۈمى ئادەمنى ھەيران قالدۇرغىدەك دەرىجىدە ئاشقان. (159) بىراق، ھەقىقىي فابرىكىلاردىمۇ مۇشۇنداق نەتىجە كۆرۈلەمدۇ-كۆرۈلمەمدۇ بۇ گۇمانلىنىشقا ئەرزىيدۇ، چۈنكى بۇ يەردە ئىشچىلار ماشىنىنىڭ ئۈزلۈكسىز ۋە بىر تەرىزدىكى ھەرىكىتىگە بويسۇنۇشى لازىم بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ھال ئاللىقاچان قاتتىق تۈزۈمنى كەلتۈرۈپ چىقارغان بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن 1844-يىلى ئىش كۈنىنى 12 سائەتتىن تۆۋەنلىتىش مەسىلىسى مۇھاكىمە قىلىنغاندا فابرىكا خوجايىنلىرى ھەممىسى دېگۈدەك بىردەكلا مۇنداق دېگەن:

«ئۇلارنىڭ نازارەتچىلىرى ھەرقايسى سېخلاردا ئىشچىلارنىڭ قولى توختاپ قېلىپ ۋاقىتنىڭ ئىسراپ قىلىنماسلىقىغا قاراپ تۇرىدۇ»، «ئىشچىلارنىڭ پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئىشلەش دەرىجىسىنى يەنىمۇ ئۆستۈرۈشكە بولمايدىغاندەك تۇرىدۇ»، شۇنىڭ ئۈچۈن، ماشىنىنىڭ سۈرئىتى قاتارلىق باشقا بارلىق شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، «ياخشى باشقۇرۇلۇۋاتقان فابرىكىدا ئىشچىلارنىڭ دىققەت-ئېتىبارىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش قاتارلىقلار ئارقىلىق ھەرقانداق كۆرۈنەرلىك نەتىجە قازىنىشنى ئويلىغانلىق ئەخمىقانىلىق بولىدۇ.»(160)

(158) بولۇپمۇ ئىشقا قاراپ مائاش بېرىش ئۇسۇلى قوللىنىلىدۇ، بۇ ھەقتە 6-بۆلۈمدە چۈشەندۈرۈش بېرىمىز.①

(159) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»گە قاراڭ.

(160) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1844-يىلى ۋە 1845-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنىگىچە بولغان ئۈچ ئاي» 20-، 21-بەتلەر.

① مۇشۇ تومنىڭ 1017-1027-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بۇنداق ھۆكۈم تەجرىبە ئارقىلىق ئاغدۇرۇپ تاشلاندى. ر.گاردنېر ئەپەندى 1844-يىل 4-ئاينىڭ 20-كۈنىدىن باشلاپ ئۆزىنىڭ پرېستوندىكى ئىككى چوڭ فابرىكىسىدا 12 سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى 11 سائەتكە ئۆزگەرتتى. بىر يىلچە ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن نەتىجە شۇنداق بولدىكى:

«چىقىملار ئىلگىرىكىدەكلا بولغان ئەھۋالدا، ئوخشاش كۆپلۈكتىكى مەھسۇلاتقا ئىگە بولغان ھەمدە ئىشچىلار ئاۋۋال 12 سائەتتە قانچىلىك مائاش ئالغان بولسا، 11 سائەتتىمۇ شۇنچىلىك مائاش ئالغان.»(161)

مەن بۇ يەردە ئىگىرىش ۋە تاراش سېخلىرىدا ئېلىپ بېرىلغان تەجرىبە ئۈستىدە توختالمايمەن، چۈنكى بۇ خىلدىكى تەجرىبە ماشىنىنىڭ سۈرئىتى ئاشۇرۇلغان (2% ئاشۇرۇلغان)لىق بىلەن بىرلەشتۈرۈلگەن. ئەكسىچە ئىنتايىن خىلمۇخىل تۈردىكى گۈللۈك پاسۇن كىيىم گەزلىمىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان رەخت توقۇش سېخلىرىدا بولسا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوبيېكتىپ شارائىتلىرىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىغان. نەتىجە مۇنداق بولغان:

«1844-يىل 1-ئاينىڭ 6-كۈنىدىن 4-ئاينىڭ 20-كۈنىگىچە ھەر كۈنى 12 سائەت ئىشلەپ، ھەر بىر ئىشچىنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە مائاشى 10 شىللىڭ $1\frac{1}{2}$ پېنس بولغان بولسا، 1844-يىل 4-ئاينىڭ 20-كۈنىدىن 6-ئاينىڭ 29-كۈنىگىچە بولغان ئارىلىقتا، ھەر كۈنى 11 سائەت ئىشلەپ، ھەر ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە مائاشى 10 شىللىڭ $3\frac{1}{2}$ پېنس بولدى.»(162)

بۇ ھالدا 11 سائەت ئىچىدە 12 سائەتتىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلدى، بۇ پۈتۈنلەي ئىشچىلارنىڭ باشتىن-ئاخىر

(161) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 19-بەت. ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان مائاش ئۆزگەرمىگەنلىكتىن، بىر ھەپتىلىك مائاشنىڭ مىقدارى مەھسۇلات سانىغا باغلىق بولغانىدى.

(162) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1844-يىلى ۋە 1845-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنىگىچە بولغان ئۈچ ئاي» 20-بەت.

تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك سەرپ قىلغانلىقى ۋە ۋاقىتنى تېجىگەنلىكى تۈپەيلىدىن بولغان. ئىشچىلار ماشىنى بۇرۇنقىغا ئوخشاشلا ئىلىپ، بىر سائەتلىك بوش ۋاقىتقا ئېرىشىدۇ؛ كاپىتالىست بولسا ئوخشاش مىقداردىكى مەھسۇلاتقا ئېرىشىدۇ ھەمدە بىر سائەتلىك كۆمۈر، گاز قاتارلىق سەرپىياتنى تېجەپ قالىدۇ. خورروكس ۋە جېكسون ئەپەندىلەرمۇ فابرىكىلىرىدا شۇنداق تەجرىبىنى ئىلىپ بارغان ھەمدە ئوخشاش نەتىجىگە ئېرىشكەن. (163)

ئىش كۈنىنىڭ قىسقارتىلىشى ئەڭ دەسلەپتە ئەمگەكنىڭ مەركەزلىشىشى ئۈچۈن سۇبيېكتىپ شارائىت يارىتىپ بېرىدۇ، يەنى ئىشچىغا مەلۇم بىر ۋاقىت ئىچىدە كۆپرەك كۈچ سەرپ قىلىشقا ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىدۇ، ئىش كۈنىنىڭ بۇنداق قىسقارتىلىشى قانۇن ئارقىلىق مەجبۇرىي ئىشقا ئاشۇرۇلغاندا، ماشىنا كاپىتال قولىدا مەلۇم بىر ۋاقىت ئىچىدە ئىشچىدىن كۆپرەك ئەمگەك شىلىۋېلىش ئۈچۈن سىستېمىلىق رەۋىشتە قوللىنىلىدىغان ئوبيېكتىپ ۋاستىگە ئايلىنىدۇ. بۇنىڭغا ئىككى خىل ئۇسۇل ئارقىلىق يېتىش مۇمكىن: بىرى ماشىنىنىڭ تېزلىكىنى ئاشۇرۇش، يەنە بىرى بولسا ئىشچى نازارەت قىلىدىغان ماشىنىنىڭ سانىنى كۆپەيتىش، يەنى ئۇلارنىڭ ئەمگەك دائىرىسىنى كېڭەيتىشتىن ئىبارەت. ماشىنىنىڭ قۇرۇلمىسىنى ياخشىلاش بىر تەرەپتىن، ئىشچىغا تېخىمۇ زور بېسىم ئىشلىتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن، بۇنىڭ ئۆزى ئەمگەكنىڭ سىجىللىشىشىغا ئەگىشىپ كەلگەن بولىدۇ، چۈنكى ئىش كۈنىگە چەك قويۇش كاپىتالىستنى ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىنى بەكمۇ تېجەشكە مەجبۇر قىلىدۇ. پار ماشىنىسىنىڭ ياخشىلىنىشى بىلەن ئۇنىڭ پورشېنىنىڭ بىر مىنۇتتىكى ئۇرۇلۇش قېتىم سانى ئاشىدۇ،

(163) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 21- بەت. يۇقىرىقى تەجرىبىدە مەنىۋى ئامىل چوڭ رول ئوينايدۇ. ئىشچىلار زاۋۇت تەكشۈرگۈچىگە مۇنداق دەيدۇ: «بىز تېخىمۇ زور غەيرەت بىلەن ئىشلىمەكتىمىز. بىز ھامان كەچقۇرۇن بالدۇرراق ئىشتىن چۈشۈشنى ئۈمىد قىلىمىز؛ پۈتۈن فابرىكىدا ئەڭ ياش سىم ئۇلىغۇچى ئىشچىدىن تا ئەڭ قېرى ئىشچىلاردىمۇ تېتىك ۋە جۇشقۇن روھ تولۇپ تاشتى ھەمدە بىز بىر-بىرىمىزگە كۆپرەك ياردەم بەرمەكتىمىز.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش )



شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا، كۈچنىڭ تېخىمۇ تېجەلگەنلىكى، بىر دېۋىگاتېل بىلەن خېلى چوڭ مېخانىزمنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈشكە ئىمكانىيەت تۇغۇلغانلىقى تۈپەيلىدىن يېقىلىدىغان كۆمۈر مىقدارى بۇرۇنقىدەكلا ئۆزگەرمەيدۇ، ھەتتا ئازىيىدۇ. ئۇزاتما مېخانىزمنىڭ ياخشىلانغانلىقى نەتىجىسىدە سۈركىلىش ئازلىغانلىقتىن ھەرخىل چوڭ- كىچىك ئوقلارنىڭ دىئامېترى ۋە ئېغىرلىقى بارغانسېرى كىچىكلەپ ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشىدۇ، زامانىۋى ماشىنىلارنىڭ كونا ماشىنىلارغا قارىغاندا كۆرۈنەرلىك ئارتۇقچىلىقى مانا مۇشۇ. ئاخىرىدا ئىش ماشىنىلىرىنىڭ ياخشىلانغانلىقى نەتىجىسىدە سۈرئەت تېزلىتىلىش ۋە رولى كېڭەيتىش بىلەن بىرۋاقىتتا، ماشىنىنىڭ ھەجمى كىچىكلەيدۇ (مەسىلەن، زامانىۋى پار ماشىنىلىرىدەك ) ياكى ماشىنا گەۋدىسى چوڭايتىلىش بىلەن بىرۋاقىتتا، ئۇنىڭدا ئىشلىتىلىدىغان سايمانلارنىڭ كۆلىمى ۋە سانى كۆپىيىدۇ (مەسىلەن، يىپ ئېگىرىش ماشىنىسىدەك ) ياكى دېتاللاردىكى ئازغىنا ئۆزگىرىشلەر ئارقىلىق مۇشۇ سايمانلارنىڭ ھەرىكەتچانلىقى ئاشىدۇ (مەسىلەن، 50- يىللارنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا ئاپتوماتىك يىپ ئېگىرىش ماشىنىسىنىڭ ئۇرچۇقىنىڭ تېزلىكى مۇشۇ يول بىلەن 1/5 ھەسسە ئاشۇرۇلغان).

ئەنگلىيىدە 1832- يىلىدىلا ئىش كۈنى 12 سائەتكە قىسقارتىلغانىدى. 1836- يىلىدىلا بىر ئەنگلىيىلىك فابرىكا خوجايىنى مۇنداق دېگەنىكەن:

«ئىلگىرىكى ۋاقىتلارغا سېلىشتۇرغاندا، ھازىر فابرىكىلاردا ئەمگەك زور دەرىجىدە ئېغىرلاشتى. چۈنكى ماشىنا سۈرئىتىنىڭ زور دەرىجىدە تېزلىتىلىشى ئىشچىلاردىن پۈتۈن زېھنىنى مەركەزلەشتۈرۈپ، تېخىمۇ كۆپ ئىش قىلىشنى تەلەپ قىلاتتى».(164)

ھازىر شېفتسبېرى گرافى بولغان ئاشلېي 1844- يىلى تۆۋەن پالاتادا ھۆججەتلەرگە ئاساسلىنىپ مۇنداق سۆز قىلىدۇ:

(164) جون فىلدېن «زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ زىيانكەشلىكى» 1836- يىل لوندون نەشرى 32- بەت.

«ھازىر ئىشلىمە سانائىتىدە ياللاپ ئىشلىتىلىۋاتقان ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى دەسلەپتە مۇشۇ مەشغۇلات بىلەن شۇغۇللانغانلارنىڭ ئۈچ ھەسسىسگە توغرا كېلىدۇ. شۈبھىسىزكى، ماشىنا ئورۇندىغان خىزمەت مىليونلىغان ئادەمنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ، بىراق ماشىنىمۇ ئۆزىنىڭ قورقۇنۇچلۇق ھەرىكەتلىرىگە بويسۇندۇرۇلغان كىشىلەرنىڭ ئەمگىكىنى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە كۆپەيتىۋېتىدۇ... 1815-يىلى، ئىشچىلار 12 سائەت ئىچىدە ئالدى-كەينىگە مېڭىپ يۈرۈپ باشقۇرىدىغان 40 ئۆرۈشلۈك ئىككى يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنى باشقۇرغاندا يۈرگەن مۇساپە سەككىز مىلغا توغرا كەلگەن. 1832-يىلى 12 سائەتلىك ئىش ۋاقتىدا ئوخشاشلا ئىككى يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىغا قاراش ئۈچۈن يۈرگەن مۇساپە 20 مىلغا باراۋەر بولغان، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ بولغان. 1825-يىلى بىر يىپ ئىگىرىش ئىشچىسى 12 سائەت ئىچىدە ھەر بىر يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىدا 820 قېتىم يىپ تارتقان، 12 سائەتتە جەمئىي 1640 قېتىم يىپ تارتقان. 1832-يىلى، بىر يىپ ئىگىرىش ئىشچىسى ئۆزىنىڭ 12 سائەتلىك ئىش كۈنى ئىچىدە ھەر بىر يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىدا 2200 قېتىم، جەمئىي 4400 قېتىم يىپ تارتىدىغان بولدى. 1844-يىلى ھەر بىر يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىدا 2400 قېتىم، جەمئىي 4800 قېتىم يىپ تارتىدىغان بولدى؛ بەزى چاغلاردا زۆرۈر ئەمگەك مىقدارى ئۇنىڭدىنمۇ زور بولدى.... بۇ يەردە مېنىڭ قولۇمدا 1842-يىلغا دائىر باشقا بىر ھۆججەت بار، بۇ ھۆججەتتە ئىسپاتلىنىشىچە، ئەمگەكنىڭ تەدرىجىي ئېشىپ بېرىشىغا پىيادە ماڭىدىغان مۇساپە ئارىلىقىنىڭ ئېشىشىلا ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان تاۋار سانىنىڭ ئېشىۋاتقانلىقى، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئىشچى سانىنىڭ مۇناسىپ ھالدا ئازىيىۋاتقانلىقى سەۋەب بولغان؛ ئۇنىڭدىن باشقا، ھازىر ئىگىرىلىۋاتقىنى بىرقەدەر ناچار پاختا بولغانلىقتىن، ئۇنىڭغا تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىۋاتقانلىقىمۇ سەۋەب بولغان... تاراش سېخىدىمۇ ئەمگەك خېلى زور ئاشتى. ھازىر بىر ئادەم ئىلگىرى ئىككى ئادەم ئىشلەيدىغان ئىشنى قىلىدىغان بولدى. رەخت توقۇش سېخىدا ياللانما ئىشچىلار ناھايىتى كۆپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلارنىڭ تولىسى ئاياللار بولۇپ، بۇ يەردە يېقىنقى يىللاردىن بېرى ماشىنىنىڭ سۈرئىتى ئاشۇرۇلغانلىقتىن ئەمگەك مىقدارى تولۇق 10% ئاشتى. 1838-يىلى ھەپتىسىگە 18 مىڭ خانىك يىپ ئىگىرىلگەن بولسا، 1843-يىلغا كەلگەندە 21 مىڭ خانىك يىپ ئىگىرىلىدىغان بولدى. 1819-يىلى پار قۇۋۋىتى بىلەن ئىشلەيدىغان توقۇش سېخىدىكى موكا ھەرىكىتىنىڭ سانى مىنۇتىغا 60 قېتىم بولغان بولسا، 1842-يىلى 140 قېتىمغا يەتكەن. مانا بۇلار ئەمگەكنىڭ زور دەرىجىدە ئاشقانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.»(165)

1844-يىلىدىلا 12 سائەتلىك ئىش كۈنى توغرىسىدىكى قانۇن ھۆكۈم سۈرگەن مەزگىلدىكى ئەمگەك سىجىللىقى كىشىنى ھەيران قىلارلىق دەرىجىگە يەتكەنىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن، شۇ چاغدىكى ئەنگلىيە فابرىكا خوجايىنلىرى بۇ

(165) لورد ئاشلېي «فابرىكىنىڭ ئون سائەتلىك ئىش كۈنى لايىھىسي. 1844-يىل 3-ئاينىڭ 15-كۈنى (جۈمە كۈنى ) تۆۋەن پالاتادا سۆزلەنگەن نۇتۇق» 1844-يىل لوندون نەشرى 6-، 9-بەتلەر.



جەھەتتە يەنە بىر قەدەممۇ ئىلگىرىلەشكە بولمايدۇ، ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىش دېگەنلىك ئىشلەپچىقىرىشنى كېمەيتىش دېگەنلىكتۇر، دېگەنىدى، بۇ گەپلەرنىڭ ئاساسى باردەك بولۇپ بىلىنگەنىدى. ئۇلارنىڭ بۇ سەۋەبلىرىنىڭ قارىماققا توغرىدەك كۆرۈنگەنلىكىنى ئۇلارنىڭ ھارماس-تالماس تەپتىشى، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىدىن بىرى بولغان لېئونارد خورنېر شۇ چاغدا ئېيتقان تۆۋەندىكى بىر جۈملە سۆز ناھايىتى ئوبدان ئىسپاتلاپ بېرىدۇ:

«ئىشلەپچىقىرىلىدىغان مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ئاساسەن ماشىنىنىڭ تېزلىكىگە باغلىق بولغانلىقىدىن، فابرىكا خوجايىنى ماشىنىنىڭ تېزلىكىنى ئامالىنىڭ بارىچە ئەڭ يۇقىرى دەرىجىگە يەتكۈزۈشكە جەزمەن كۆڭۈل بۆلىدۇ، لېكىن بۇنىڭ ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەرگە خىلاپلىق قىلماسلىقى كېرەك: يەنى ماشىنىنىڭ تېز بۇزۇلۇشىدىن ساقلىنىشى، مەھسۇلاتنىڭ سۈپىتىگە كاپالەتلىك قىلىشى، ئىشچىغا ماشىنىنىڭ ئايلىنىشىغا يېتىشىش ئىمكانىيىتى بېرىش ھەمدە ئىشچىنى جىددىيلەشتۈرۈۋەتمەسلىك ۋە بۇنداق ئىشنى بەك ئۇزاق قىلدۇرماسلىق لازىم. كۆپ ھاللاردا فابرىكا خوجايىنلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئالدىراقسانلىقىدىن ماشىنىلارنىڭ تېزلىكىنى ھەددىدىن زىيادە ئاشۇرۇۋېتىدىغان ئەھۋاللار كۆرۈلىدۇ. شۇنداق بولغاندا ماشىنىلارنىڭ بۇزۇلۇشى ۋە مەھسۇلات سۈپىتىنىڭ ناچارلىشىشى ماشىنىنىڭ سۈرئىتىنى ئۆستۈرۈشتىن كېلىدىغان پايدىنى قاپلىيالمايدۇ، شۇڭا فابرىكا خوجايىنى ماشىنىنىڭ سۈرئىتىنى ئاستىلىتىشقا مەجبۇر بولىدۇ. چۈنكى زېرەك ۋە قابىلىيەتلىك فابرىكا خوجايىنلىرى ئېرىشىش مۇمكىن بولغان ئەڭ يۇقىرى چەكنى تاپالايدۇ، شۇ سەۋەبتىن مەن 11 سائەتتە 12 سائەتتە ئىشلەپچىقىرىلىدىغان مەھسۇلاتنى ئىشلەش مۇمكىن ئەمەس دېگەن خۇلاسىنى چىقاردىم. مەن يەنە ئىشقا قاراپ ئىش ھەققى ئالىدىغان ئىشچىلار جىددىيلىكتە چەككە يەتتى، ئۇلار بۇ چەكتىن ئاشۇرۇپ ئىشلىسە، ئۇلارنىڭ ئوخشاش ئەمگەك سىجىللىقىنى داۋاملىق ساقلاپ قېلىشى مۇمكىن ئەمەس دەپ قارايمەن.»(166)

شۇنىڭ ئۈچۈن گاردنېر قاتارلىقلارنىڭ تەجرىبىسىگە قارىماي، خورنېر ئىش ۋاقتىنى 12 سائەتتىن يەنىمۇ ئازايتسا، مەھسۇلات مىقدارى چوقۇم كېمىيىپ كېتىدۇ دېگەن خۇلاسىگە كېلىدۇ. (167) لېكىن 10 يىل ئۆتكەندىن

(166) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1845-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 20-بەت.
(167) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 22-بەت.

كېيىن خورنېر ئۆزى 1845- يىلىدىكى گۇمانىنى مىسالغا ئېلىپ ئۆزىنىڭ ئەينى ۋاقىتتا ماشىنا بىلەن ئادەمنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەۋرىشىملىككە ئىگە ئىكەنلىكىنى قانچىلىك چۈشەنمەيدىغانلىقىنى ئىسپاتلىغان. بۇ ئىككىسى ئوخشاشلا ئىش ۋاقتىنىڭ مەجبۇرىي قىسقارتىلغانلىقى تۈپەيلىدىن جىددىيلىكتە ئاخىرقى چەككە يېتىدۇ.

ئەمدى بىز 1847- يىلدىن كېيىنكى دەۋرنى، ئەنگلىيىنىڭ پاختا، يۇڭ، يىپەك، كەندىر توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدا 10 سائەتلىك ئىش كۈنى قانۇنى يولغا قويۇلغاندىن بۇيانقى دەۋرنى تەكشۈرۈپ ئۆتىمىز.

«ئۇرچۇقلارنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى ۋاتېرلاردا مىنۇتىغا 500 قېتىمنى ئارتۇق ئايلىنىدىغان، مىيۇللاردا 1000 قېتىمنى ئارتۇق ئايلىنىدىغان بولدى، يەنى ۋاتېر ئۇرچۇقلىرىنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى 1839- يىلدا مىنۇتىغا 4500 بولغان بولسا، ھازىر (1862- يىل) 5000 بولدى، مىيۇللاردىكى ئۇرچۇقلارنىڭ بىر مىنۇتتا ئايلىنىش سۈرئىتى ئىلگىرى 5000 بولغان بولسا، ئەمدى 6000غا يەتتى؛ ئالدىنقىسىنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى 1/10، كېيىنكىسىنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى 1/6 ھەسسە كۆپەيدى.»(168)

1852- يىلى، مانچېستېرغا يېقىن پېترىكوروفتىن چىققان مەشھۇر ئاممىۋى قۇرۇلۇش ئىنژېنېرى جېمس نېسمىس لېئونارد خورنېرغا يازغان بىر پارچە خېتىدە 1848 ــ 1852- يىللىرىدا پار ماشىنىسىدا بولغان ئۆزگىرىشلەرنى چۈشەندۈرۈپ، ھۆكۈمەت تەرىپىدىن قىلىنغان زاۋۇت ستاتىستىكىسىدا، پار ماشىنىسىنىڭ ئات كۈچى يەنىلا 1828- يىلىدىكى پار ماشىنىسىنىڭ كۈچىگە ئاساسەن ھېسابلىنىۋاتىدۇ(169)، بۇ ئات كۈچى پەقەت نورمال ئات كۈچى بولۇپ، ئۇنى ئەمەلىي ئات كۈچىنىڭ كۆرسەتكۈچ سانى قىلىشقىلا بولىدۇ،

(168) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862- يىل 10- ئاينىڭ 31- كۈنى» 62- بەت.

(169) بۇنداق ئەھۋالدا، 1862- يىلىدىكى «پارلامېنت دوكلاتى»دىن باشلاپ ئۆزگىرىش بولدى. بۇ دوكلاتتا نورمال پار ماشىنىسى ئات كۈچى قوللىنىلماي، زامانىۋى پار ماشىنىلىرى ۋە سۇ چاقپىلەكلىرى بويىچە ھەقىقىي پار ماشىنىسى ئات كۈچى قوللىنىلغان. 352- بەتتىكى ئىزاھ (109a)①. يىپ ئىگىرىش

① مۇشۇ تومنىڭ 732- بېتىگە قاراڭ. ــ تۈزگۈچىدىن



دېگەن. ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن:

«شۈبھىسىزكى، ئېغىرلىقى ئوخشاش بولغان پار ماشىنىلىرى (كۆپ ھاللاردا زامانىۋىلاشتۇرۇلغان ئوخشاش بىر ماشىنىلار) ئىلگىرىكىگە قارىغاندا ئات كۈچى بويىچە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن %50تىن كۆپ قۇۋۋەت بېرىدۇ؛ نۇرغۇن ھاللاردا ئوخشاشلا بىر پار ماشىنىسى سۈرئەت تېزلىكى مىنۇتىغا 220 فۇت بىلەن تىزگىنلەنگەن چاغدا، 50 ئات كۈچى قۇۋۋىتى بېرەتتى، ھازىر 100 ئات كۈچىدىن ئارتۇق قۇۋۋەت بېرىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە كۆمۈر سەرپىياتى ئازايدى... ئوخشاش بىر نورمال ئات كۈچىگە ئىگە زامانىۋى پار ماشىنىسى قۇرۇلمىلىرىنىڭ سەرخىللىشىشى، پار قازىنىنىڭ سىغىمچانلىقى ۋە قۇرۇلمىسىنىڭ كىچىكلىشى ۋەھاكازالار تۈپەيلىدىن ئىلگىرىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ زور كۈچ بېرىدىغان بولدى... شۇڭلاشقا، گەرچە ئوخشاش نورمال ئات كۈچىگە سېلىشتۇرغاندا، ئىشلەتكەن ئادەم سانى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش بولسىمۇ، بىراق ئوخشاش ئىش ماشىنىسىغا سېلىشتۇرغاندا ئىشلىتىلگەن ئادەم سانى ئازايغان.» (170)

1850- يىلى بىرلەشمە پادىشاھلىق فابرىكىلىرىدا جەمئىي 134 مىڭ 217 نورمال ئات كۈچى ئىشلىتىلىپ، بۇلار 25 مىليون 638 مىڭ 716 ئۇرچۇقنى ۋە 301 مىڭ 445 توقۇش ماشىنىسىنى ھەرىكەتلەندۈرگەنىدى. 1856- يىلى ئۇرچۇقلارنىڭ سانى 33 مىليون 503 مىڭ 580گە ۋە توقۇش ماشىنىسىنىڭ سانى 369 مىڭ 205كە يەتكەن. ئەگەر ئېھتىياجلىق بولغان ئات كۈچى يەنىلا 1850- يىلىدىكىدەك بولسا، ئۇنداقتا 1856- يىلىدا 175 مىڭ ئات كۈچىگە ئېھتىياج چۈشەتتى. بىراق ھۆكۈمەتنىڭ ماتېرىيالىغا ئاساسلانغاندا پەقەت 161 مىڭ 435 ئات كۈچىلا بار، يەنى 1850- يىلىدىكى ئۆلچەم بويىچە ھېسابلىغاندا 10 نەچچە مىڭ ئات كۈچى كېمەيگەن.(171)

ئۇرچۇقلىرى ئەمدىلىكتە ھەقىقىي تۇردە يىپ ئىگىرىش ئۇرچۇقلىرى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلمەيدىغان بولدى. (1839- ، 1850- ، 1856- يىللاردىكى «دوكلات»تا ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەن)؛ يەنە بىر تەرەپتىن يۇڭ فابرىكىلىرى ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، «تىۋىتلەش ماشىنىلىرى»نىڭ سانى مىسال كەلتۈرۈلگەن، جۇت ۋە كاناپ فابرىكىلىرى كەندىر فابرىكىلىرىدىن پەرقلەندۈرۈلگەن؛ ئاخىرىدا، دوكلاتتا تۇنجى قېتىم پايپاق توقۇيدىغان كارخانىلار ھېساباتقا كىرگۈزۈلگەن.

(170) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856- يىل 10- ئاينىڭ 31- كۈنى» 14- ، 20- بەتلەر.

(171) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856- يىل 10- ئاينىڭ 31- كۈنى» 14- ، 15- بەتلەر

«1856- يىلىدىكى ئەڭ يېقىنقى دوكلاتتا ‹ھۆكۈمەت ستاتىستىكىسى›دا تۆۋەندىكى پاكىتلار دەلىللەنگەن: زاۋۇت تۈزۈمى تېز كېڭەيدى؛ ماشىنىلارغا سېلىشتۇرغاندا ئادەم سانى قىسقاردى؛ كۈچىنىڭ تېجەلگەنلىكى ۋە باشقا يوللار ئارقىلىق، پار ماشىنىسى تېخىمۇ ئېغىر ماشىنىلارنى ھەرىكەتلەندۈرەلەيدىغان بولدى؛ ئىش ماشىنىسىنىڭ ياخشىلىنىشى، ياساش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكى، ماشىنا سۈرئىتىنىڭ ئاشقانلىقى شۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ئاشتى».(172) «ھەرخىل ماشىنىلارنىڭ زور دەرىجىدە ياخشىلىنىشى نەتىجىسىدە ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى زور دەرىجىدە يۈكسەلدى. شۈبھىسىزكى، ئىش كۈنىنىڭ قىسقىرىشى... مۇشۇ ئىلگىرىلەشلەرنى ئىلگىرى سۈردى. مۇشۇ ئىلگىرىلەشلەر شۇنىڭدەك ئىشچىلارنىڭ جىددىيلىك دەرىجىسىنىڭ ئېغىرلىشىشى نەتىجىسىدە قىسقىغىنا (ئىككى سائەت ياكى 1/6) ئىش كۈنى ئىچىدە ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات ھېچبولمىغاندا ئىلگىرىكى ئۇزۇن ئىش كۈنىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات بىلەن ئوخشاشلا كۆپ بولدى.»(173)

فابرىكا خوجايىنلىرىنىڭ بايلىقى قانداق قىلىپ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىشىنىڭ ئېغىرلىشىشىغا ئەگىشىپ كۆپىيىدىغانلىقىنى تۆۋەندىكى پاكىتلار ئىسپاتلاپ بېرەلەيدۇ: ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق ۋە باشقا فابرىكىلىرىنىڭ سانى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 1838- يىلدىن 1850- يىلغىچە بولغان ئارىلىقتا يىلىغا 32سى كۆپەيگەن، 1850- يىلدىن 1856- يىلغىچە بولغان ئارىلىقتا يىلىغا 86سى كۆپەيگەن.[333]

1848- يىلدىن 1856- يىلغىچە بولغان سەككىز يىل ئىچىدە، 10 سائەتلىك ئىش كۈنى ھۆكۈم سۈرگەن ۋاقىتتا، ئەنگلىيىنىڭ سانائىتىدە مۇشۇنداق زور ئۆزگىرىشلەر بولدى، شۇنداقلا بۇ ئىلگىرىلەشلەر 1856- يىلدىن 1862- يىلغىچە بولغان ئالتە يىلدا تېخىمۇ كۆپ بولدى. مەسىلەن، يىپەك توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدا ئۇرچۇقلارنىڭ سانى 1856- يىلى 1 مىليون 93 مىڭ 799 ئىدى، 1862 - يىلىغا كەلگەندە 1 مىليون 388 مىڭ 544كە يەتتى؛ 1856- يىلى توقۇش ماشىنىسى 9260 ئىدى. 1862- يىلىغا كەلگەندە 10 مىڭ 709 بولدى. ئۇنىڭ

(172) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 20- بەت.

(173) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 10- بەت. «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860- يىل 4- ئاينىڭ 30- كۈنى» 30- بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەرگە قاراڭ.



ئەكسىچە، ئىشچىلارنىڭ سانى 1856- يىلدا 56 مىڭ 137 ئىدى، 1862- يىلىغا كەلگەندە 52 مىڭ 429 بولدى. مۇشۇ سانلار شۇنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇكى، ئۇرچۇقنىڭ سانى 26.9% كۆپەيگەن، توقۇش ماشىنىسى15.6% كۆپەيگەن، ئىشچىلارنىڭ سانى بولسا 7% كېمەيگەن. ئىنچىكە يۇڭ توقۇلما فابرىكىلىرىدا ئىشلىتىلىدىغان ئۇرچۇق 1850- يىلى 875 مىڭ 830 بولسا، 1856- يىلى 1 مىليون 324 مىڭ 549 بولغان (51.2% كۆپەيگەن)، 1862- يىلى 1 مىليون 289 مىڭ 172 بولغان (2.7% كېمەيگەن ). بىراق 1856- يىلىدىكى ساندا يىپ ئېشىش ئۇرچۇقىمۇ ئۆز ئىچىگە ئېلىنغان، 1862- يىلىدىكى ساندا ئۆز ئىچىگە ئېلىنمىغان. ئەگەر ئۇرچۇقنى چىقىرىۋەتسەك، ئۇنداقتا، 1856- يىلدىن بۇيانقى ئۇرچۇقلارنىڭ سانى خېلىلا مۇقىم بولغان بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە، 1850- يىلدىن بۇيان، نۇرغۇن جايلاردا ئۇرچۇق ۋە توقۇش ماشىنىلىرىنىڭ سۈرئىتى بىر ھەسسە ئاشتى. ئىنچىكە يۇڭ توقۇلما فابرىكىلىرىدىكى پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان توقۇش ماشىنىلىرى 1850- يىلى 32 مىڭ 617 ئىدى، 1856- يىلى 38 مىڭ 956گە يەتتى، 1862- يىلىغا كەلگەندە 43 مىڭ 48گە يەتتى. مۇشۇ خىلدىكى فابرىكىلاردا ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ سانى 1850- يىلى 79 مىڭ 737 كىشى، 1856- يىلى 87 مىڭ 794 كىشى، 1862- يىلى 86 مىڭ 63 كىشى بولدى؛ ئۇنىڭ ئىچىدە 14 ياشتىن تۆۋەن باللار 1850- يىلى 9956، 1856- يىلى 11 مىڭ 228، 1862- يىلى 13 مىڭ 178گە يەتكەن. شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، 1856- يىلىغا سېلىشتۇرغاندا 1862- يىلى گەرچە توقۇش ماشىنىلىرىنىڭ سانى زور دەرىجىدە كۆپەيگەن بولسىمۇ، لېكىن ياللانغان ئىشچىلارنىڭ ئومۇمىي سانى كېمەيگەن، ئەكسىچە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىدىغان بالا ئىشچىلارنىڭ ئومۇمىي سانى ئاشقان.(174)

1863- يىل 4- ئاينىڭ 27- كۈنى پارلامېنت ئەزاسى فېررېند تۆۋەن پالاتادا

(174) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862- يىل 10- ئاينىڭ 30- كۈنى» 100- ، 103- ، 129- ، 130- بەتلەر.

مۇنداق دەيدۇ:

«مەن لانكاشىر ۋە چېشىرنىڭ 16 رايونىدىكى ئىشچىلار ۋەكىلىنىڭ تاپشۇرۇقى بىلەن بۇ يەردە سۆزلەۋاتىمەن. ئۇلار ماڭا فابرىكىدىكى ئەمگەك ماشىنىلارنىڭ ياخشىلىنىشىغا ئەگىشىپ بارغانسېرى ئېغىرلىشىپ كېتىۋاتىدۇ. ئىلگىرى بىر ئادەم بىر ياردەمچى بىلەن ئىككى توقۇش ماشىنىسىغا قارايتتى، ھازىر ياردەمچى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئۈچ توقۇش ماشىنىسىغا قارايدۇ؛ ھەتتا بىر ئادەم تۆت توقۇش ماشىنىسىغا قارايدۇ، بۇنداق ئىش خېلى كۆپ. يۇقىرىقى پاكىتتىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، 12 سائەتلىك ئەمگەك ھازىرقى 10 سائەتلىك ئەمگەككە قىسقارتىلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، يېقىنقى بىر نەچچە يىلدىن بۇيان فابرىكىلاردىكى ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى ئادەمنى ھەيران قالدۇرارلىق دەرىجىدە ئېغىرلاشقانلىقى ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇم.»(175)

شۇنىڭ ئۈچۈن گەرچە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى ھارماي-تالماي 1844-يىل ۋە 1850-يىللاردىكى زاۋۇت قانۇنىنىڭ ياخشى تەرەپلىرىنى تامامەن ھەقلىق دەپ ماختىغان بولسىمۇ، بىراق ئۇلار ئىش كۈنىنىڭ قىسقارغانلىقى نەتىجىسىدە ئەمگەك سىجىللىقى ئېشىپ ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكىگە خەۋپ يەتكۈزۈپ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنى بۇزىدىغان دەرىجىگە يەتكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغان:

(175) ھازىر، بىر رەخت توقۇش ئىشچىسى زامانىۋىلاشقان پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان ئىككى ماشىنىنى ئىشلىتىدۇ، ھەر ھەپتىدە 60 سائەت ئىشلەپ مۇئەييەن ئۇزۇنلۇقتىكى ۋە كەڭلىكتىكى مەلۇم رەختتىن 26 توپ ئىشلەپچىقىرىدۇ، ئەگەر كونا شەكىلدىكى پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ماشىنىسىنى ئىشلەتسە ئاران تۆت توپ رەخت توقۇغان بولاتتى. 19-ئەسىرنىڭ 50-يىللىرىنىڭ باشلىرىدا مۇشۇ خىلدىكى رەختنىڭ ھەر توپىنى توقۇش ئۈچۈن كېتىدىغان خىراجەت 2 شىللىڭ 9 پېنستىن $5\frac{1}{8}$ پېنسكىچە چۈشۈپ قالغان.[334]

2-نەشرىگە قوشۇمچە ئىزاھ: «30 يىل ئاۋۋال (1841-يىلى) ئۈچ ياردەمچى بىلەن ئىشلەيدىغان بىر پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىسىدىن 300-324 ئۇرچۇقلۇق بىر جۈپ ميۇلغا قاراپ تۇرۇش تەلەپ قىلىناتتى، ھازىر بولسا (1871-يىلنىڭ ئاخىرىدا) بىر پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىسى بەش ياردەمچى بىلەن 2200 ئۇرچۇقلۇق نەچچە ميۇلغا قارايدۇ، كەم دېگەندە 1841-يىلدىكىنىڭ ئالتە ھەسسىسىگە تەڭ كېلىدىغان يىپ ئىشلەپچىقىرىدۇ» (زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئالېكساندىر رېدگرېيۋ، 1872-يىل 1-ئاينىڭ 5-كۈنى «ھۈنەرۋەنلەر جەمئىيىتى ژۇرنىلى»غا بېسىلغان).



«يېقىنقى يىللاردىن بۇيان، كۆپ ساندىكى پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدا، ئىنچىكە يۇڭ توقۇلما فابرىكىلىرى ۋە يىپەك توقۇلما فابرىكىلىرىدا ماشىنىلارنىڭ يۈرۈشىشى زور دەرىجىدە تېزلەشكەنلىكتىن، ماشىنىغا قاراشتا زۆرۈر بولغان ئەمگەك جىددىيلىشىپ ئادەم ماغدۇرىدىن كېتىدىغان دەرىجىگە يەتكەن، قارىغاندا بۇ دوختۇر گرىنخا ئۇ يېقىندا بەرگەن دوكلاتىدا ئوتتۇرىغا قويغان ئۆپكە كېسىلى تۈپەيلىدىن ئۆلۈپ كېتىدىغانلار نىسبىتىنىڭ بەك يۇقىرى بولۇشىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.»(176)

شەك-شۈبھىسىزكى، قانۇن كاپىتالنى مەڭگۈ ئىش كۈنىنى ئۇزارتالمايدىغان قىلىپ قويغان چاغدا، كاپىتال ئەمگەك سىجىللىقىنى ئاشۇرۇش ئارقىلىق ئۇنى تولۇقلاشقا ئۇرۇنىدۇ ھەمدە ماشىنىلارنىڭ ھەر بىر ياخشىلىنىشىنى ئەمگەك كۈچىنى شىلىۋالىدىغان ۋاسىتىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ، كاپىتالنىڭ بۇ خىل يۈزلىنىشى چوقۇم شۇنداق بىر بۇرۇلۇش نۇقتىسىغا ئېلىپ كېلىشى لازىمكى، بۇنىڭدا ئىش ۋاقتىنى يەنە بىر قېتىم قىسقارتىش مۇقەررەر بولۇپ قالىدۇ.(177) يەنە بىر تەرەپتىن، ئەنگلىيە سانائىتىنىڭ جۇش ئۇرۇپ تەرەققىي قىلىشى 1833-1847-يىللىرىدا يەنى 12 سائەتلىك ئىش تۈزۈمى دەۋرىدە، فابرىكا تۈزۈمى يولغا قويۇلغاندىن بۇيانقى ئەڭ دەسلەپكى يىرىم ئەسىردىن ئېشىپ كەتتى، يەنى ئىش كۈنى چەكلىمىگە ئۇچرىمايدىغان مەزگىل ئىدى، 1848-يىلدىن تاكى ھازىرغىچە يولغا قويۇلۇۋاتقان 10 سائەتلىك ئىش كۈنى مەزگىلىمۇ 1833-1847-يىللاردىكىدىن ئېشىپ كەتتى، ئېشىش نىسبىتى ئالدىنقى قېتىمقىدىنمۇ زور بولدى.(178)

(176) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1861-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 25-، 26-بەتلەر.

(177) ھازىر (1867-يىلى) «لانكاشىردىكى فابرىكا ئىشچىلىرى ئارىسىدا سەككىز سائەتلىك ئىش تۈزۈمى تەشۋىق قىلىنىشقا باشلىدى.

(178) تۆۋەندىكى بەزى سانلار 1848-يىلدىن بۇيانقى بىرلەشمە پادىشاھلىقنىڭ «فابرىكا»لىرىنىڭ ھەقىقىي تەرەققىي قىلغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

(كۆك تاشلىق كىتاب «بىرلەشكەن پادىشاھلىق دۆلەتلىرىنىڭ قىسقىچە ستاتىستىكا جەدۋىلى»گە قاراڭ،1861-يىل ۋە 1866-يىل لوندون نەشرى، 8-، 13-توم)

| | ئېكسپورت مىقدارى | | | |
|---|---|---|---|---|
| | 1848 ـ يىلى | 1851 ـ يىلى | 1860 ـ يىلى | 1865 ـ يىلى |
| **يىپ گەزلىمە فابرىكىلىرى** | | | | |
| پاختىدىن ئىگىرىلگەن كالىلەك يىپ (قاداق) | 135831162 | 143966106 | 197343655 | 103751455 |
| پاختا يىپ (قداق) | | 4392176 | 6297554 | 4648611 |
| يىپ توقۇلما(يارد) | 1091373930 | 1543161789 | 2776218427 | 2015237851 |
| **كاناپ ۋە كەندىر فابرىكىلىرى** | | | | |
| چىگە يىپ (قاداق) | 11722182 | 18841326 | 31210612 | 3677334 |
| چىگە توقۇلمىلىرى (يارد) | 88901519 | 129106753 | 143996773 | 247012329 |
| **يىپەك تۇقۇمىچىلىق فابرىكىسى** | | | | |
| ئۆرمەك يىپەك، ئەشمە يىپەك، ئىگىرىلمە يىپەك (قاداق) | 194815 | 462513 | 897402 | 812589 |
| يىپەك توقۇلمىلىرى (يارد) | | 1181455① | 1307293① | 2869837 |
| **يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىسى** | | | | |
| يۇڭ يىپ ۋە ئۇنى تاراش | | | | |
| يۇڭ يىپ (قاداق) | | 14670880 | 27533968 | 31669267 |
| يۇڭ توقۇلمىلىرى (يارد) | | 151231153 | 190371527 | 278837418 |
| | ئېكسپورت قىممىتى (فوندستېرلىڭ) | | | |
| **پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسى** | | | | |
| پاختا يىپ | 5927831 | 6634026 | 9870875 | 10351049 |
| پاختا توقۇلمىلىرى | 16753369 | 23454810 | 42141505 | 46903796 |
| **كاناپ ۋە كەندىر فابرىكىسى** | | | | |
| چىگە يىپ | 493449 | 951426 | 1801272 | 2505497 |
| چىگە توقۇلمىلىرى | 2802789 | 4107396 | 4804830 | 9155358 |
| **يىپەك توقۇمىچىلىق فابرىكىسى** | | | | |
| ئۆرمەك يىپەك، ئەشمە يىپەك، ئىگىرىلمە يىپەك | 77789 | 196380 | 826107 | 768064 |
| يىپەك توقۇلمىلىرى | | 1130398 | 1587303 | 1409221 |
| **يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىسى** | | | | |
| يۇڭ يىپ ۋە ئۇنى تاراش | | | | |
| يۇڭ يىپ | 776975 | 1484544 | 3843450 | 5424047 |
| يۇڭ توقۇلمىلىرى | 5733828 | 8377183 | 12156998 | 20102259 |

① قاداق. ـ تۈزگۈچىدىن



## 4. فابرىكا

بىز بۇ بابنىڭ بېشىدا فابرىكىنىڭ تېنى يەنى ماشىنا سىستېمىسىنىڭ قۇرۇلمىسىنى كۆزدىن كەچۈرگەنىدۇق. ① كېيىن بىز ماشىنىنىڭ قانداق قىلىپ ئاياللار ئەمگىكى ۋە باللار ئەمگىكىنى ئۆزلەشتۈرۈۋېلىپ، كاپىتال تەرىپىدىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىدىغان ئادەم ماتېرىيالىنى كۆپەيتكەنلىكىنى②، بۇ ماشىنىلار ئىش كۈنىنى چەكسىز ئۇزارتىپ، ئىشچىلارنىڭ بارلىق تۇرمۇش ۋاقتىنى قانداق ئىگىلىۋالغانلىقىنى، ئاخىرى ماشىنىنىڭ تەرەققىياتى كىشىلەرگە قىسقا مۇددەت ئىچىدە كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە مەھسۇلاتنى كۆپەيتىش پۇرسىتىنى يارىتىپ بېرىۋاتقان بولسىمۇ، لېكىن يەنە ئۆز نۆۋىتىدە سىستېمىلىق ۋاستە سۈپىتىدە، ھەردەم ئەمگەكنى قانداق قىلىپ تېخىمۇ كۆپلەپ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىۋاتقانلىقىنى ياكى ئەمگەك كۈچىگە

1839 ـ يىلدىن 1850 ـ يىلغىچە بولغان مەزگىللەردە لانكاشىردا زاۋۇتلارنىڭ سانى 4%، 1850 ـ يىلدىن 1856 ـ يىلغىچە بولغان مەزگىللەردە 19%، 1856 ـ يىلدىن 1862 ـ يىلغىچە بولغان مەزگىللەردە 33% ئاشقان؛ لېكىن ئىككى 11 يىل ئىچىدە ياللىنىپ ئىشلىگەن ئىشچىلارنىڭ سانى مۇتلەق ھالدا ئېشىپ، نىسپىي ھالدا كېمەيگەن. «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 31 ـ كۈنى» 63 ـ بەتكە قاراڭ. لانكاشىردا پاختا توقۇمىچىلىق زاۋۇتلىرى ھۆكۈمران ئورۇننى ئىگىلىگەن. ئۇلار ئەنگلىيە، ۋېلىس، شوتلاندىيە ۋە ئىرېلاندىيىدىكى ئوخشاش تۈردىكى زاۋۇتلار ئىچىدە 45.2%نى، ئورچۇق ئومۇمىي سانى83.3% نى، پارلىق توقۇش ئىستانوكىنىڭ 81.4% نى، پاختا توقۇمىچىلىق زاۋۇتى پارلىق ئات كۈچى ئومۇمىي سانىنىڭ 72.6%نى، ياللانغان ئىشچىلار ئومۇمىي سانىنىڭ 58.2%نى ئىگىلىگەن (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 62 ـ، 63 ـ بەتلەر)، بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۇلار پۈتكۈل توقۇمىچىلىق ساھەسىدە خېلى زور نىسبەتنى ئىگىلىگەن.

① مۇشۇ تومنىڭ 703 ـ ، 714 ـ 715 ـ بېتىگە قاراڭ. ـــ تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 742 ـ 743 ـ بېتىگە قاراڭ. ـــ تۈزگۈچىدىن

قارىتىلغان ئېكسپىلاتاتسىيىنى ئۈزلۈكسىز كۈچەيتىۋاتقانلىقىنى كۆردۇق. ئەمدى بىز زاۋۇتنى ئومۇمىي گەۋدە بويىچە يەنە كېلىپ ئۇنىڭ ئەڭ تەرەققىي تاپقان ھالىتىنى كۆزدىن كەچۈرۈشكە ئۆتىمىز.

ئاپتوماتىك زاۋۇتنىڭ پىندارى، دوكتور يۇر زاۋۇتلارنى بىر تەرەپتىن مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

«تۈرلۈك ئىشچىلار يەنى قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلار بىلەن قۇرامىغا يەتمىگەن ئىشچىلار ھەمكارلىشىدۇ، بۇ ئىشچىلار مەلىكىلىك ھالدا، تىرىشچانلىق بىلەن بىر مەركىزىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ( بىرلەمچى دېۋىگاتېل) تەرىپىدىن ئۈزلۈكسىز ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان، ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بارىدىغان ماشىنىلار سىستېمىسىنى باشقۇرىدۇ؛

يەنە بىر تەرەپتىن، شۇ زاۋۇتلارنى مۇنداق تەسۋىرلىگەن:

«سانىسىزلىغان ماشىنىلاردىن ۋە ئاڭلىق ئورگانلاردىن تەركىب تاپقان چوڭ ئاپتوماتىك ماشىنا ئوخشاش بىر بۇيۇمنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ماس ھالدا توختىماي ھەرىكەتلىنىپ تۇرىدۇ، شۇڭا ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزلۈكىدىن ھەرىكەتلىنىدىغان ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچكە بېقىنىدۇ.»

بۇ ئىككى قاراش بىر-بىرىگە زادى ئوخشىمايدۇ. ئالدىنقى قاراشتا بىرلەشتۈرۈلگەن ئومۇمىي ئىشچىلار ياكى ئىجتىمائىي ئەمگەك گەۋدىسى ئاكتىپ ھەرىكەت قىلىدىغان سۇبيېكت قىلىنغان، ئاپتوماتىك ماشىنىلار ئوبيېكت قىلىنغان؛ كېيىنكى قاراشتا، ئاپتوماتىك ماشىنىلار سۇبيېكت قىلىنغان، ئىشچىلار بولسا ئاڭلىق ئورگانىزم سۈپىتىدە ئاپتوماتىك ماشىنىسىنىڭ ئاڭسىز ئورگانىزمى بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويۇلغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە كېيىنكىسى بىلەن بىرگە مەركىزىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچكە تەۋە قىلىنغان. بىرىنچى خىل قاراش ماشىنا سىستېمىسىنىڭ مۇمكىن بولغان دائىرىدە كەڭ كۆلەملىك قوللىنىلىشىغا باب كېلىدۇ، ئىككىنچى خىل قاراش ماشىنا سىستېمىسىنىڭ كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا تەتبىقلانغانلىقىنى شۇ ئارقىلىق ھازىرقى زامان زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ



ئالاھىدىلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. شۇڭا، يۇرمۇ ھەرىكەت پەيدا قىلىدىغان مەركىزىي ماشىنىنى ئاپتوماتىك ماشىنا [Automat] دەپ تەسۋىرلەپلا قالماي، بەلكى مۇستەبىت پادىشاھ [Autokrat] دەپ تەسۋىرلەشنى ياخشى كۆرىدۇ.

«بۇ چوڭ ئىشخانىلاردا شەپقەتلىك پار كۈچى ئۆز ئەتراپىغا سان-ساناقسىز پۇقرانى توپلايدۇ.»(179).

ئەمگەك قورالى بىلەن بىرگە، بۇنداق قورالنى ئىشلىتىشتىكى ماھىرلىقمۇ ئىشچىلاردىن ماشىنىغا ئۆتىدۇ. قورالنىڭ ئۈنۈمى ئىنسانىيەت ئەمگەك كۈچىنىڭ جىسمانىي چەكلىمىسىدىن قۇتۇلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىنىڭ تېخنىكا ئاساسى يوقايدۇ. شۇڭا، ئاپتوماتىك زاۋۇتلاردا، ماشىنىنىڭ ياردىمى بىلەن ئورۇندىلىدىغان ھەر خىل ئەمگەكنىڭ باراۋەرلىشىش ياكى تەڭلىشىش يۈزلىنىشى ئىشخانا قول سانائىتىگە خاس كەسىپلەشكەن ئىشچىلارنىڭ دەرىجە تۈزۈلمىسىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ(180). قىسمەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى سۈنئىي پەرقنىڭ ئورنىنى ئاساسلىقى ياش ۋە جىنسىدىن ئىبارەت تەبىئىي پەرق ئالىدۇ.

ئىش تەقسىماتىنىڭ ئاپتوماتىك زاۋۇتلاردا يېڭىباشتىن مەيدانغا كېلىشىنى ئالساق، بۇنداق ئىش تەقسىماتى ئىشچىلارنى ھەممىدىن ئاۋۋال تۈرلۈك كەسىپلەشكەن ماشىنىلارغا تەقسىم قىلىدۇ ھەمدە تەشكىللىك گۇرۇپپا بولۇپ شەكىللەنمىگەن كۆپلىگەن ئىشچىلارنى زاۋۇتنىڭ ھەر قايسى تارماقلىرىغا تەقسىم قىلىدۇ، ئۇلار ئۇ يەردە قاتار قويۇلغان، ئوخشاش ئىش قىلىدىغان ماشىنىلاردا ئىشلەيدۇ، شۇڭا، ئۇلاردا ئاددىي

---

(179) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 18-بەت.

(180) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 20 -بەت، كارل ماركس«پەلسەپە نامراتلىقى» 140-، 141 -بەتلەرگە قاراڭ[335].

ھەمكارلىق بولىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىگە دائىر تەشكىللىك گۇرۇپپىلارنىڭ ئورنىنى ئاساسلىق ئىشچىلار بىلەن ئاز ساندىكى ياردەمچىلەرنىڭ بىرىكمىسى ئالىدۇ. خىزمەت ماشىنىسىدا ئەمەلىي مەشغۇلات ئېلىپ بارىدىغان ئىشچىلار( جۈملىدىن دېۋىگاتېلغا قارايدىغان ياكى دېۋىگاتېلغا ماتېرىيال سالىدىغان ئىشچىلار) بىلەن بۇ ماشىنا ئىشچىلىرىنىڭ ئاددىي ياردەمچىلىرى (پۈتۈنلەي دېگۈدەك ئۆسمۈرلەر) ئوتتۇرىسىدىكى پەرق زور پەرق ھېسابلىنىدۇ. بارلىق «feeders» (ماشىنىغا ئەمگەك ماتېرىيالىلا سالىدىغانلار) مۇ مەلۇم دەرىجىدە ياردەمچىلەر قاتارىغا كىرىدۇ. بۇ ئىككى تۈرلۈك ئىشچىلاردىن باشقا يەنە ماشىنىلارنى تەكشۈرۈشكە ۋە دائىم رېمونت قىلىپ تۇرۇشقا مەسئۇل بولىدىغان ئاز ساندىكى خادىملار بار، مەسىلەن، ئىنژېنېر، مېخانىك، ياغاچچى قاتارلىقلار. بۇلار يۇقىرى دەرىجىلىك ئىشچىلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىر قىسمىنىڭ بىلىمى بار، بىر قىسمىنىڭ ھۈنىرى بار، ئۇلار زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ دائىرىسىگە كىرمەيدۇ، لېكىن زاۋۇتتىكى ئىشچىلار بىلەن بىر يەردە تۇرىدۇ.(181) بۇنداق ئىش تەقسىماتى ساپ تېخنىكا خاراكتېرىگە ئىگە بولىدۇ.

ماشىنىدا ئېلىپ بېرىلىدىغان بارلىق ئەمگەك ئىشچىلاردىن كىچىكىدىن باشلاپلا ئۆز ھەرىكىتىنى ئاپتوماتىك ماشىنىنىڭ ئوخشاش ئىزچىل ھەرىكىتىگە ماسلاشتۇرۇشنى ئۆگىنىۋېلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. باش

(181) ئەنگلىيىنىڭ زاۋۇت قانۇنىدا بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان ئاخىرقى تۈردىكى ئىشچىلارنى زاۋۇت ئىشچىلىرى دەپ قارىماي، ئۇلارنى زاۋۇت قانۇنىنىڭ تەسىر دائىرىسىدىن چىقىرىۋەتكەن؛ پارلامېنت ئېلان قىلغان «دوكلات»تا ئىنژېنېر، مېخانىكلارنىلا ئەمەس، بەلكى زاۋۇتنىڭ باشقۇرۇش خادىملىرى، پىركازچىك، سىرتتا ۋەزىپە ئۆتەيدىغان خادىملار، ئامبارچى، تايلىغۇچىلارنى، قىسقىسى، زاۋۇت خوجايىنىدىن باشقا بارلىق كىشىلەرنى زاۋۇت ئىشچىلىرى قاتارىغا كىرگۈزگەن. بۇ ستاتىستىكا جەھەتتە قەستەن ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان ئالدامچىلىق ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ، بۇ نۇقتا باشقا جەھەتلەردىمۇ تەپسىلىي ئىسپاتلانغان.



ماشىنا خىلمۇخىل، تەڭ ھەرىكەتلىنىدىغان ھەمدە بىرلەشتۈرۈلگەن ماشىنىلاردىن تەركىب تاپقان سىستېما بولسىلا، ئۇنى ئاساس قىلغان ھەمكارلىق ئوخشاش بولمىغان ئىشچىلار گۇرۇپپىسىنى ئوخشاش بولمىغان ماشىنىلارغا تەقسىم قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. لېكىن، ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشىدا ئىشخانا قول سانائىتىدىكىگە ئوخشاش بەزى ئىشچىلار باشتىن-ئاخىر بىر خىل ئىش بىلەن شۇغۇللىنىش، بۇ ئارقىلىق بۇ خىل ئىش تەقسىماتىنى مۇقىملاشتۇرۇپ قويۇش ھاجەتسىز.(182) زاۋۇتنىڭ بارلىق ھەرىكىتى ئىشچىلارنى ئەمەس، ماشىنىنى چىقىش قىلغاچقا، خادىملارنى ئۈزلۈكسىز ئالماشتۇرسىمۇ ئەمگەك جەريانى ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ. 1848 ــ 1850-يىللىرى ئەنگلىيىدە مالىمانچىلىق يۈز بەرگەندە، زاۋۇت خوجايىنلىرى يولغا قويغان سىمېنا ئالماشتۇرۇش تۈزۈمى① بۇنىڭ ئەڭ كۈچلۈك ئىسپاتى بولىدۇ. نەتىجىدە، ياشلار ماشىنىنى ئىشلىتىشنى ناھايىتى تېزلا ئۆگىنىۋالغان. شۇڭا، بىر ئىشچىنى مەخسۇس ماشىنا ئىشچىسى قىلىپ تەربىيىلەشنىڭ ئورنى قالمىغان.(183) زاۋۇتتا

(182) يۇرمۇ بۇنى ئېتىراپ قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «زۆرۈر تېپىلغاندا، زاۋۇتنىڭ باشقۇرۇش خادىملىرى» ئىشچىلارنى «بۇ ماشىنىدىن خالىغانچە ئۇ ماشىنىغا يۆتكىسە بولىدۇ.» ئۇ يەنە كۆرەڭلىگەن ھالدا مۇنداق دەيدۇ: «بۇنداق ئالماشتۇرۇش روشەنكى، بىر كىشىگە بۆلاپكا ئۇچى تەييارلاشنى، يەنە بىر كىشىگە بۆلاپكا ئۇچىنى ئۇچلاشنى تاپشۇرىدىغان كونا ئىش تەقسىمات قائىدىسىگە خىلاپ» [336]. بۇر ئۆزىدىن ئاپتوماتىك زاۋۇتلار نېمە ئۈچۈن «زۆرۈر تېپىلغاندا»، ئاندىن بۇ «كونا قائىدە»نى بىكار قىلغانلىقىنى سوراپ بېقىشى كېرەك ئىدى.

(183) ئەھۋال جىددىي چاغدا، مەسىلەن، ئامېرىكىدا يۈز بەرگەن جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى مەزگىلىدە، مۇلۈكدارلار قائىدىگە قارىماي زاۋۇت ئىشچىلىرىنى مەسىلەن، يول ياساشقا ئوخشاش ئەڭ قوپال ئىشلارغا سالغان. 1862-يىلى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بىر نەچچە يىل ئىچىدە، ئەنگلىيە ئىشسىز قالغان پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى ئۈچۈن قۇرغان «مىللىي ئىشخانا»لار بىلەن 1848-يىلى فرانسىيە قۇرغان «مىللىي ئىشخانا»لارنىڭ پەرقى شۇكى، فرانسىيە مىللىي ئىشخانىلىرىدا ئىشچىلار دۆلەت ھېسابىغا غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى بىلەن شۇغۇللانغان، ئەنگلىيە مىللىي

① مۇشۇ تومنىڭ 525-551-بېتىگە قاراڭ. ــتۈزگۈچىدىن

ئىشلەيدىغان ئاددىي ياردەمچىلەرنىڭ ئىشىنى بىر تەرەپتىن ماشىنىلار ئۈستىگە ئالىدۇ(184)، يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ ئىشلار بەك ئاددىي بولغاچقا، بۇنداق جاپالىق ئىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلارنى تېز ھەم دائىم ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ.

گەرچە ماشىنا تېخنىكا جەھەتتە كونا ئىش تەقسىماتى تۈزۈمىنى بىكار قىلغان بولسىمۇ، لېكىن بۇ كونا تۈزۈم ئەڭ دەسلەپتە ئادەتكە ئايلىنىپ قالغاچقا، يەنە ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئەنئەنىسى سۈپىتىدە داۋاملىق قوللىنىلىپ، ئاخىرى كاپىتال تەرىپىدىن ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان ۋاستە قىلىنىپ، تېخىمۇ يىرگىنىشلىك

ئىشخانىلىرىدا بولسا، ئىشچىلار شەھەرلەردە مۇلوكدارلارغا پايدىلىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى بىلەن شۇغۇللانغان، شۇنىڭ بىلەن بىرگە بۇنداق ئىشچىلارنى ئىشلەتسە، ئىش ھەققى مۇنتىزىم ئىشچىلارنىڭكىدىن ئەرزان بولىدىغان بولغاچقا، ئۇلارنى مۇنتىزىم ئىشچىلار بىلەن رىقابەتلىشىشكە مەجبۇرلىغان. «پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ سالامەتلىكى شۈبھىسىزكى ياخشىلانغاندەك قىلىدۇ. مېنىڭچە... بۇ ئەر ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتىلغان، بۇ سىرتتا ئاممىۋى قۇرۇلۇش بىلەن شۇغۇللانغانلىقنىڭ نەتىجىسى»(بۇ يەردە «پرېستون سازلىقى»دا ئىشلەۋاتقان پرېستون زاۋۇت ئىشچىلىرىنى كۆرسىتىدۇ). ( «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 10-ئاي» 59-بەت)

(184) مەسىلەن: 1844-يىلدىكى قانۇن[153] ئېلان قىلىنغاندىن بۇيان، يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرى باللار ئەمگىكىنى قىلىدىغان ھەر خىل ماشىنىئوسكۇنىلەرنى سەپلىگەن. جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى ئىشلىتىۋاتقان باللار زاۋۇت ياردەمچىلىرى «مەكتىپى» دە ئوقۇۋاتقا توغرا كەلگەندە، مېخانىكىدا تېخى ئېچىلمىغان بۇ ساھە روشەن ھالدا تەرەققىي قىلغان. «ئاپتوماتىك ئۇرچۇق ماشىنىسى باشقا ماشىنىلارغا ئوخشاش خەتەرلىك ماشىنا بولسا كېرەك. كۆپ ساندىكى ھادىسىلەر باللاردا كۆرۈلگەن، چۈنكى ئۇلار ھەرىكەت ئۈستىدىكى ئۇرچۇق ماشىنىلىرىنىڭ ئاستىغا كىرىپ يەر سۈپۈرگەندە ھادىسە كېلىپ چىققان. ئۇرچۇق ماشىنىغا قارايدىغان نۇرغۇن ئىشچىلار بۇنداق سەۋەنلىك تۈپەيلىدىن زاۋۇت تەكشۈرگۈچى تەرىپىدىن شىكايەت قىلىنغان ھەمدە ئۇلارغا جەرىمانە قويۇلغان، لېكىن بۇنىڭ ھېچقانداق ئومۇمىيۈزلۈك پايدىسى بولمىغان. ئەگەر ماشىنا ياسىغۇچىلار ئاپتوماتىك يەر سۈپۈرۈش ماشىنىسىنى كەشىپ قىلىپ، بۇ باللارنى ماشىنا ئاستىغا كىرىپ يەر سۈپۈرۈشتىن قۇتۇلدۇرغان بولسا، بۇ بىزنىڭ قوغداش تەدبىرىمىزگە قوشۇلغان، تەبرىكلەشكە ئەرزىيدىغان تۆھپە بولاتتى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ دوكلاتى. 1866-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 63-بەت)



شەكىلدە سىستېمىلىق ئەسلىگە كەلگەن ۋە مۇستەھكەملەنگەن. ئىلگىرى قىسمەن قورالنى بىر ئۆمۈر مەخسۇس ئىشلەتكەن بولسا، ھازىر بىر ماشىنىنى بىر ئۆمۈر مەخسۇس ئىشلىتىدىغان بولغان. ماشىنىنى قالايمىقان ئىشلىتىشتە ئىشچىلارنى دەسلەپتىلا قىسمەن ماشىنىنىڭ بىر قىسمىغا ئايلاندۇرۇش مەقسەت قىلىنغان.(185) شۇنداق قىلىپ، ئىشچىلارنىڭ ئۆزى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان چىقىم زور دەرىجىدە ئازىيىپ قالماستىن، بەلكى ئىشچىلارنىڭ زادىلا ئامالى قالماي، پۈتكۈل زاۋۇتقا ۋە كاپىتالىستقىلا تايىنىپ قالغان. بۇ يەردىمۇ باشقا يەرلەردىكىگە ئوخشاش ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تەرەققىياتىدا بارلىققا كەلگەن بىر قەدەر زور دەرىجىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقىنى مۇشۇ جەرياندىكى كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيە تۈپەيلىدىن كېلىپ چىققان بىر قەدەر زور دەرىجىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقىدىن پەرقلەندۈرۈش لازىم.

ئىشخانا قول سانائىتىدە ۋە قول سانائەتتە ئىشچىلار قورالدىن پايدىلىنىدۇ، زاۋۇتتا ئىشچىلار ماشىنا ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ. ئالدىنقى سورۇندا ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئىشچىلار ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ، كېيىنكى سورۇندا ئىشچىلار ئەمگەك ۋاستىلىرىغا ئەگىشىپ ھەرىكەت قىلىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىشچىلار تىرىك ئاپپاراتنىڭ بىر ئەزاسى بولىدۇ. زاۋۇتتا ئۆلۈك ئاپپارات ئىشچىلاردىن مۇستەقىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ئىشچىلار تىرىك بېقىندا سۈپىتىدە ئۆلۈك ئاپپاراتقا قوشۇۋېتىلىدۇ.

«ئۈزلۈكسىز داۋام قىلىدىغان بۇنداق جاپالىق ئەمگەكتە ئوخشاش بىر مېخانىك جەريان تەكرار، ئۈزلۈكسىز ئورۇندىلىدۇ؛ بۇنداق جاپالىق ئەمگەك كىشىنى زېرىكتۈرىدۇ، ئۇ خۇددى سىزىفنىڭ رەھىمسىز جازاسىغا ئوخشايدۇ؛ ئېغىر ئەمگەك ھالىدىن كەتكەن ئىشچىلارنىڭ ئۈستىگە

(185) شۇڭا بىز بۇ ئارقىلىق پرودوننىڭ تۆۋەندىكى بىمەنە قاراشلىرىغا باھا بېرەلەيمىز: ئۇ ماشىنىلارنى ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ «بىرىكمىسى» قىلماستىن، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈن ئېلىپ بارغان قىسمەن ئەمگىكىنىڭ «بىرىكمىسى» قىلغان.[277]

گويا قورام تاشتەك تۆپەتۆپىلەپ چۈشىدۇ.»(186)

ماشىنا ئەمگەكنى كىشىلەرنىڭ نېرۋا سىستېمىسىنى ئېغىر دەرىجىدە قالايمىقانلاشتۇرۇۋەتكەن، شۇنىڭ بىلەن بىرگە مۇسكۇللارنىڭ كۆپ تەرەپلىك ھەرىكىتىنى بېسىپ، كىشىنى جىسمانىي ۋە روھىي جەھەتتىن ئەركىن پائالىيەت قىلىشتىن مەھرۇم قىلغان.(187) ھەتتا ئەمگەكنى يېنىكلىتىشمۇ كىشىنى ئازابلايدىغان ۋاستە بولۇپ قالغان. چۈنكى ماشىنا ئىشچىلارنى ئەمگەكتىن قۇتۇلدۇرماستىن، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكىنى پۈتۈنلەي مەزمۇنسىز قىلىپ قويغان. بارلىق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ھەم ئەمگەك جەريانى، شۇنىڭ بىلەن بىرگە كاپىتال قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانى بولغانىكەن، ئۇلاردا شۇنداق بىر ئورتاقلىق بولىدۇكى، ئىشچىلار ئەمگەك شارائىتىدىن پايدىلانماستىن، ئەكسىچە، ئەمگەك شارائىتى ئىشچىلاردىن پايدىلىنىدۇ، لېكىن بۇنداق تەتۈر مۇناسىۋەت ماشىنىنىڭ قوللىنىلىشىغا ئەگىشىپ تېخنىكا جەھەتتە تېخىمۇ روشەن رېئاللىشىدۇ. ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ئاپتوماتلاشقانلىقتىن، ئەمگەك جەريانىدا كاپىتال سۈپىتىدە جانلىق ئەمگەك كۈچىنى ئۆزىگە بويسۇندۇرىدىغان ۋە ئۇنى شورايدىغان جانسىز ئەمگەك سۈپىتىدە ئىشچىلار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ. يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەندەك،

(186) ف. ئېنگېلس «ئەنگلىيىدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» 217-بەت[337]. ھەتتا ئەڭ ئاددىي، ئۈمىدۋار ئەركىن سودا نەزەرىيىچىسى مولىنارى ئەپەندىمۇ مۇنداق كۆرسەتكەن: «ماشىنىلارنىڭ ئوخشاش ھەرىكىتىنى ھەر كۈنى 15 سائەت كۆزىتىپ تۇرىدىغان ئادەم ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە جىسمانىي ئەمگەك بىلەن شۇغۇللانغىنىغا قارىغاندا ماغدۇرىدىن تېز كېتىدۇ. ماشىنىنى كۆزىتىدىغان بۇنداق ئەمگەكنىڭ ۋاقتى قىسقىراق بولغان بولسا، ئېھتىمال ئۇ ئەقلىي جەھەتتە پايدىلىق گىمناستىكا بولۇپ قالاتتى، لېكىن بۇنداق ئەمگەكنىڭ ۋاقتى ئۇزىراپ كەتسە، ئەقلىي ۋە جىسمانىي جەھەتتە زىيان يېتىدۇ» (گ. د. مولىنارى «ئىقتىسادشۇناسلىق تەتقىقاتى» 1846-يىل پارىژ نەشرى [49-بەت])

(187) ف. ئېنگېلس «ئەنگلىيىدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» 216-بەت[338].



ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەقلىي ئەمگەك جىسمانىي ئەمگەكتىن ئايرىلىدۇ، ئەقلىي ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىپ ئەمگەكنى ئىدارە قىلىش ھوقۇقى ماشىنا ئاساس قىلىنغان يىرىك سانائەتتە ئورۇنلىنىدۇ.① ماشىنىدا ئىشلەپ خاراب بولۇۋاتقان ئايرىم ئىشچىلارنىڭ قىسمەن ماھارىتى ئىلىمپەن ئالدىدا، غايەت زور تەبىئەت كۈچى ئالدىدا، جەمئىيەتتىكى ئاممىۋى ئەمگەك ئالدىدا، ئەرزىمەس قوشۇمچە نەرسىدەك يوقاپ كېتىدۇ؛ ئىلىمپەن، غايەت زور تەبىئەت كۈچى، جەمئىيەتتىكى ئاممىۋى ئەمگەك ماشىنا سىستېمىسىدا ئىپادىلىنىدۇ ھەمدە ماشىنا سىستېمىسى بىلەن بىرگە «خوجايىن» ھوقۇقى بولۇپ شەكىللىنىدۇ. شۇڭا، بۇ خوجايىنلار (ئۇلارنىڭ كاللىسىدا ماشىنا ۋە ئۇنىڭ ماشىنىسىنى مونوپول قىلىش ئايرىلماس ھالدا بىرلىشىپ كەتكەن) «ئادەم قولى» بىلەن توقۇنۇشۇپ قالغاندا، ئۇ ئىشچىلارنى مەنسىتمىگەن ھالدا مۇنداق دېگەن:

«زاۋۇت ئىشچىلىرى شۇنى ئېسىدە چىڭ ساقلىشى كېرەككى، ئۇلارنىڭ ئەمگىكى ئەمەلىيەتتە ئەڭ تۆۋەن دەرىجىلىك مەلىكىلىك ئەمگەك؛ ئۇنىڭدەك ئوڭاي ئۆگىنىۋالىدىغان ئەمگەك يوق، سۈپەت جەھەتتىن ئالغاندا ئۇنىڭدىن يۇقىرى ھەق بېرىلىدىغان ئەمگەك يوق؛ ئەڭ تەجرىبىسىز كىشىلەرنى قىسقا مۇددەت تەربىيىلەش ئارقىلىق ئۇلارغا مۇنچىلىك قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ۋە مۇنداق زور مىقداردا ئېرىشكىلى بولىدىغان ئەمگەك يوق. ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا، خوجايىننىڭ ماشىنىلىرى ئەمەلىيەتتە ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى ۋە ماھارىتىگە قارىغاندا كۆپ مۇھىم رول ئوينايدۇ، چۈنكى ئىشچىلارغا بۇنداق ئەمگەك ۋە ماھارەتنى ئالتە ئايدىلا ئۆگىتىپ بولغىلى بولىدۇ، ھەر قانداق بىر ياللانما دېھقانمۇ ئۇنى ئالتە ئايدىلا ئۆگىنىۋالالايدۇ.»(188)

(188) «يىپ زاۋۇتى سەركارلىرى ۋە زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ قوغداش فوندى.كومىتېتنىڭ دوكلاتى» 1854-يىل مانچېستېر نەشرى، 17-، 19-بەتلەر. كېيىن كۆرىمىزكى، «خوجايىنلار» ئۆزلىرىنىڭ [جانلىق] ئاپتوماتىك ماشىنىلىرى ئىشتىن قېلىشتەك خەۋپ تۇغۇلغانلىقىنى ھېس قىلغاندا، ئاندىن پۈتۈنلەي ئوخشىمايدىغان مۇقام تۇۋلايدۇ②.

① مۇشۇ تومنىڭ 685-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 1059-1066-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن

ئىشچىلارنىڭ تېخىنىكا جەھەتتە ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ ئوخشاش ھەرىكىتىگە بويسۇنۇشى ۋە ھەر خىل ياشتىكى ئوغۇل-قىزلاردىن تەشكىللەنگەن ئەمگەك گەۋدىلىرىنىڭ ئۆزىگە خاس ھالدا تەركىب تېپىشى گازارما شەكلىدىكى ئىنتىزامنى ياراتقان. بۇنداق تۈزۈم تەرەققىي قىلىپ مۇكەممەل زاۋۇت تۈزۈمىگە ئايلانغان ھەمدە ئالدىدا تىلغا ئېلىنغان نازارەتچىلىك ئەمگىكى① تولۇق راۋاجلانغان، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئىشچىلارنى ئەمگەك ئىشچىسى ۋە نازارەت ئىشچىسى، ئادەتتىكى سانائەت ئەسكىرى ۋە سانائەت سېرۋانتى دەپ ئايرىش ئەھۋالىمۇ تولۇق راۋاجلانغان.

«ئاپتوماتىك زاۋۇتنىڭ ئاساسلىق قىيىنچىلىقى كىشىلەرنىڭ تەرتىپسىز ئەمگەك ئادىتىنى تاشلاپ، چوڭ ئاپتوماتىك ماشىنا بىلەن ئىزچىل تۈردە تەرتىپلىك ماسلىشىشقا قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن زۆرۈر ئىنتىزام ئورنىتىشتىن ئىبارەت. لېكىن، ئاپتوماتىك سىستېمىنىڭ ئېھتىياجى ۋە سۈرئىتىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان ئىنتىزام قانۇنى يارىتىش ھەمدە ئۇنى ئۈنۈملۈك يولغا قويۇش—گېركۇلېسقا مۇناسىپ ئىش بولدى، ھەمدە بۇ دەل ئاركرايتنىڭ ئالىيجاناب مۇۋەپپەقىيىتى بولدى! ھەتتا بۇ سىستېما پۈتۈنلەي ئورنىتىلغان بۈگۈنكى كۈندىمۇ قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلار ئارىسىدىن ئاپتوماتىك سىستېما ئۈچۈن پايدىسى تېگىدىغان ياردەمچىلەرنى تاپقىلىمۇ بولمايدۇ»(189)

بۇرژۇئازىيە ئادەتتە ھوقۇق ئايرىش تۈزۈمىگە[339]، بولۇپمۇ ۋاكالەتچىلىك پارلامېنت تۈزۈمىگە ناھايىتى ئامراق كېلىدۇ، لېكىن كاپىتال زاۋۇت قانۇنىدا خۇسۇسىي قانۇن ئارقىلىق ئىشچىلار ئۈچۈن ئۆز

(189) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 15-بەت. ئاركرايتنىڭ تەرجىمىھالىدىن خەۋىرى بار كىشىلەر بۇ تۇغما تالانتلىق ساتىراشنى ھەرگىز «ئالىيجاناب» دەپ ئاتىمايدۇ. 18-ئەسىردىكى بارلىق چوڭ كەشپىياتچىلار ئىچىدە ئۇ شۈبھىسىزكى باشقىلارنىڭ كەشپىياتىنى ئوغرىلايدىغان ئەڭ چوڭ ئوغرى، ئەڭ پەسكەش ئەبلەخ.

① مۇشۇ تومنىڭ 626-631-بېتىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



بېشىمچىلىق بىلەن مۇستەبىت تۈزۈم تۇرغۇزغان. بۇنداق قانۇن ئەمگەك جەريانىنى ئىپتىدائىي ئۇسۇل بىلەن تەڭشەيدىغان، يەنى ئورتاق ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنى كەڭ كۆلەمدە ھەمكارلاشتۇرۇش ۋە ئىشلىتىشنى بولۇپمۇ ماشىنىلارنى ئىشلىتىشنى زۆرۈر ئىجتىمائىي ئۇسۇل بىلەن تەڭشەيدىغان بىر كاپىتالىستىك ھەجۋىي سۈرەت. قۇللارنى نازارەت قىلغۇچىلارنىڭ قامچىسى ئورنىغا نازارەتچىنىڭ جەرىمانە دەپتىرى پەيدا بولغان. تەبىئىيكى، بارلىق جازا جەرىمانە ئېلىش ۋە ئىش ھەققىنى تۇتۇپ قېلىشقا ئاددىيلاشتۇرۇلغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە فابرىكا لىكۇرگىلىرىنىڭ قانۇن چىقىرىشتىكى دانالىقى تۈپەيلىدىن ئۇلارنىڭ قانۇنغا خىلاپلىق قىلىشى قانۇنغا بويسۇنۇشقا قارىغاندا تېخىمۇ پايدىلىق بولغان.(190)

(190) «بۇرژۇئازىيىنىڭ پرولېتارىياتنى چۈشەيدىغان قۇللۇق تۈزۈمى مەيلى قەيەردە بولسۇن، فابرىكا تۈزۈمىگە ئوخشاش روشەن ئاشكارىلانغىنى يوق. بۇ يەردە بارلىق ئەركىنلىك قانۇن جەھەتتىمۇ ۋە ئەمەلىيەت جەھەتتىمۇ يوقاپ كېتىدۇ. ئىشچىلار ئەتىگەن سائەت بەش يېرىمدا زاۋۇتقا بېرىشى كېرەك. ئەگەر بىر نەچچە مىنۇت كېچىكىپ قالسا جازالىنىدۇ؛ ئەگەر ئون مىنۇت كېچىكىپ قالسا، ناشتىدىن ئىلگىرى ئۇنى كىرگۈزمەيدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ بىر كۈنلۈك ئىش ھەققىنىڭ 1/4 قىسمى تۇتۇپ قېلىنىدۇ. مەيلى تاماق يېيىش، ئۇسسۇلۇق ئىچىش، ئۇخلاشتىمۇ بۇيرۇققا بويسۇنۇشى كېرەك... مۇستەبىت قوڭغىرىقى ئۇنى ئۇيقۇسىدىن ئويغىتىدۇ، ئەتىگەنلىك ۋە چۈشلۈك تامىقىنىمۇ ئارامخۇدا يېگۈزمەيدۇ. زاۋۇتنىڭ ئەھۋالى قانداق دېگەندە زاۋۇتتا قانۇن چىقىرىدىغىنى شەرتسىز زاۋۇت خوجايىنى بولىدۇ. ئۇ زاۋۇتنىڭ قائىدە-تۈزۈملىرىنى خالىغانچە ئېلان قىلىدۇ؛ ئۇنىڭغا خالىغانچە تۈزىتىش كىرگۈزىدۇ ۋە ئۇنى تولۇقلايدۇ؛ ئۇ قائىدە-تۈزۈم ئىچىدە ئەڭ بىمەنە مەزمۇنلارنى قوشۇپ قويسىمۇ، سوت مەھكىمىسى ئىشچىلارغا: بۇ كېلىشىمنى ئۆز ئىختىيارىڭلار بىلەن تۈزۈپسىلەر، ئەمدى ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىڭلار دەيدۇ.... بۇ ئىشچىلار توققۇز ياشتىن تارتىپ تاكى ئۆلگىچە، جىسمانىي جەھەتتىن، مەنىۋى جەھەتتىن كالتەك ئاستىدا ياشاشقا مەھكۇم» (ف. ئېنگېلس « ئەنگلىيىدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» 217-ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر)[338] مەن ئىككى مىسال ئارقىلىق، «سوت مەھكىمىسى دېگەن گەپ» نى چۈشەندۈرۈپ ئۆتمەكچى. بىرى 1866-يىلىنىڭ ئاخىرى شېففىلدا يۈز بەرگەن ئىش. ئۇ يەردە بىر ئىشچى بىر تۆمۈر زاۋۇتى بىلەن ئىككى يىللىق توختام تۈزۈشكەن. ئۇ زاۋۇت خوجايىنى بىلەن گەپ تالىشىپ قالغانلىقتىن، زاۋۇتتىن كېتىپ قالغان ھەمدە بۇ زاۋۇت خوجايىنىنىڭ قولىدا ھەرگىز ئىشلىمەيدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. نەتىجىدە ئۇ توختامغا خىلاپلىق قىلدى دەپ ئەيىپلەنگەن ۋە

بىز بۇ يەردە زاۋۇت ئەمگىكىنىڭ ماددىي شارائىتىنىلا تىلغا ئالدۇق. سۇنئىي يۇقىرى تېمپېراتۇرا، خام ماتېرىيال توزاڭلىرىغا تولغان ھاۋا،

---

ئىككى ئايلىق قاماق جازاسى بېرىلگەن. (ئەگەر زاۋۇت خوجايىنى توختامغا خىلاپلىق قىلغان بولسا، ھەق تەلەپ قانۇنى جەھەتتىن جاۋابكارلىققا تارتىلاتتى ۋە جەرىمانە قويۇلاتتى)، ئۇ ئىككى ئايلىق جازا مۇددىتى توشۇپ تۈرمىدىن چىققاندىن كېيىن، ھېلىقى زاۋۇتنىڭ خوجايىنى ئۇنى كونا توختام بويىچە زاۋۇتقا ئەكىلىپ ئىشلەتكەن، ئۇ ئىشچى مەن توختامغا خىلاپلىق قىلىپ جازالانغان، ئەمدى ئىشلىمەيمەن دېگەن. زاۋۇت خوجايىنى يەنە ئۇنىڭ ئۈستىدىن ئەرز قىلغان ، گەرچە بىر سودىيە ئاشكارا ھالدا بىر ئادەم ئوخشاش بىر سەۋەنلىك ياكى جىنايىتى ئۈچۈن بىر ئۆمۈر قايتا-قايتا جازالىنامدۇ، بۇ قانۇن جەھەتتە بىمەنە ئىش دەپ ئەيىبلىگەن بولسىمۇ، لېكىن سوت مەھكىمىسى ئۇنى يەنە جازاغا ھۆكۈم قىلغان. بۇ ھۆكۈمنى ئىش ھەققى ئالمايدىغان ئۇلۇغ كىشى، ① يەرلىك دوگبېرلار چىقارماستىن، بەلكى لوندوندىكى بىر يۇقىرى سوت مەھكىمىسى چىقارغان. ‹4-نەشرىگە ئىزاھ: ھازىر بۇنداق ئەھۋال يوق. ھازىر ئەنگلىيەدە ئاز ساندىكى ئەھۋاللاردىن باشقا (مەسىلەن ئاممىۋى كۆمۈر گازى زاۋۇتى)، ئىشچىلار توختامغا خىلاپلىق قىلسا، خوجايىنغا ئوخشاش پەقەت ھەق تەلەپ قانۇنى جەھەتتىنلا جازالىنىدۇ—ف. ئې› ئىككىنچى ئىش، 1863-يىل 11-ئاينىڭ ئاخىرىدا ۋىلتىشىردا يۈز بەرگەن. ۋېستبۇرىدىكى لېئو سوكنو زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى خېررىپ ياللاپ ئىشلىتىۋاتقان بارلىق توقۇش ماشىنىسىدا ئىشلەيدىغان 30غا يېقىن ئايال ئىشچى ئىش تاشلىغان. چۈنكى خېررىپنىڭ مۇنداق بىر ئادىتى بار ئىكەن: ئەتىگىنى كېچىكىپ قالغانلارنىڭ ئىش ھەققىنى تۇتىدىكەن، مەسىلەن، ئىككى مىنۇت كېچىكسە 6 پېنس، ئۈچ مىنۇت كېچىكسە 1 شىللىڭ، ئون مىنۇت كېچىكسە 1 شىللىڭ 6 پېنس تۇتىدىكەن. سائىتىگە 9 شىللىڭ تۇتۇپ قېلىنىدىغان بولسا، بىر كۈندە 4 فوند 10 شىللىڭ بولىدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ يىللىق ئوتتۇرىچە ئىش ھەققى ھەپتىسىگە ھېچقاچان 10-12 شىللىڭدىن ئاشمايدىكەن. خېررىپ يەنە بىر ئۆسمۈرنى ئىشقا چىقىش دۈدۈكى چېلىشقا ياللىۋالغان. بەزىدە بۇ بالا ئەتىگەن سائەت ئالتىدىن بۇرۇن دۈدۈك چالىدىكەن، دۈدۈك ئاۋازى توختىغان ھامان ئىشچىلار يېتىپ كەلمىسە، زاۋۇتنىڭ دەرۋازىسى تاقىلىدىكەن، شۇنىڭ بىلەن دەرۋازا سىرتىدا قالغانلاردىن جەرىمانە ئېلىنىدىكەن؛ چۈنكى زاۋۇتتا سائەت بولمىغاچقا، بەختسىز ئىشچىلار خېررىپنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىش قىلىدىغان ياش دۈدۈكچىنىڭ كونتروللىقىدا بولىدىكەن. ئىش تاشلىغان ئىشچىلار، ئانىلار ۋە قىزلار دۈدۈكچىنىڭ ئورنىدا سائەت قويسا، ئېلىنىدىغان جەرىمانىنى مۇۋاپىقراق بېكىتسە ئىشقا چۈشىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. خېررىپ 19 خوتۇن-قىز ئۈستىدىن توختامغا خىلاپلىق قىلدى، دېگەن باھانە بىلەن سوتقا ئەرز قىلغان. ئۇلارنىڭ ھەر بىرىدىن 6 پېنستىن جەرىمانە ئېلىنغان، ھەممە 2 شىللىڭ 6 پېنستىن دەۋا ھەققىنى تۆلەشكە بۇيرۇلغان، سوتقا قاتناشقانلار بۇ

---

① مۇشۇ تومنىڭ 546-بېتىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



قۇلاقنى پاڭ قىلىۋېتىدىغان شاۋقۇنلار ئادەمنىڭ بارلىق سەزگۈ ئەزالىرىغا ئوخشاشلا زىيان يەتكۈزىدۇ. سانجاق-سانجاق ماشىنىلار ئارىسىدا ھاياتقا تەۋەككۈل قىلىش خەۋپىنى سۆزلىمەيلا قويايلى. بۇ ماشىنىلار تۆت پەسىلدە ئالمىشىپ تۇرغىنىغا ئوخشاش ئۆلگەن ۋە يارىلانغانلار توغرىسىدىكى سانائەت مەلۇماتنى تەرتىپلىك ئېلان قىلىپ

---

ھۆكۈمگە قاتتىق غەزەپلەنگەن. خېررىپ سوت مەھكىمىسىدىن چىققاندا، بىر توپ كىشىلەر ئىسقىرتىپ ئۇنى مەسخىرە قىلغان. زاۋۇت خوجايىنلىرى ئۆگىنىپ قالغان ھىيلە-مىكىر شۇكى، ئۇلار ئىشچىلارنى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتىنىڭ سۈپىتى ياخشى ئەمەس دېگەن باھانە بىلەن ئىش ھەققىنى تۇتۇپ قېلىش ئارقىلىق جازالايدۇ. 1866-يىلى بۇنداق ئۇسۇل تولىمۇ يەلىدىن، ئەنگلىيەدىكى كۇلالچىلىق رايونىدا ئومۇمىيۈزلۈك ئىش تاشلاش كېلىپ چىققان. بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتىدا (1863-1866) بەزى ئىشلارنى مىسال كەلتۈرۈش ئارقىلىق ئىشچىلار قىلغان ئىشى ئۈچۈن ئىش ھەققى ئېلىش ئۇياقتا تۇرسۇن، جەرىمانە دەستىدىن ئۆزىنىڭ قەدىرلىك «خوجايىنى»غا قەرزدار بولۇپ قالغانلىقى چۈشەندۈرۈلگەن. يېقىندا پاختىچىلىق ساھەسىدە كرىزىس يۈز بېرىپ، ئىبرەت بولىدىغان ئەمەلىي مىساللار كەلتۈرۈلۈپ، زاۋۇت مۇستەبىتچىلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى تۇتۇپ قېلىش جەھەتتىكى قالتىس ئۇستاتلىقى چۈشەندۈرۈلگەن. زاۋۇتنىڭ تەكشۈرگۈچىسى ر. بېكېر مۇنداق دېگەن: «يېقىندا مەن بىر پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى ئۈستىدىن ئەرز قىلىشقا مەجبۇر بولدۇم. چۈنكى ئۇ شۇنداق جاپالىق ۋاقىتتىمۇ قولىدا ياللىنىپ ئىشلەيدىغان [ئۆسمۈر] (13 ياشتىن يۇقىرى) ئىشچىلاردىن ئۇلارنىڭ يېشى توغرىسىدا دوختۇر تەرىپىدىن بېرىلگەن گۇۋاھنامە ئۈچۈن 10 پېنستىن تۇتۇپ قالغان، لېكىن بۇ گۇۋاھنامە ئۈنىڭ ئۆزىگە ئاران 6 پېنسقا توختىغان، قانۇندا بەلگىلىنىشى بويىچە پەقەت 3 پېنس تۇتۇشقا رۇخسەت قىلىناتتى، ئادەت بويىچە تۇتمىسىمۇ بولاتتى...يەنە بىر زاۋۇتنىڭ خوجايىنى ئوخشاش بىر مەقسەتتە قانۇنغا خىلاپلىق قىلماي يېتىش ئۈچۈن دوختۇر ئۇنىڭ قولىدا ئىشلەۋاتقان كەمبەغەل بالىلارنىڭ يېشى ئېكىرىش ئىشى بىلەن شۇغۇللىنىشقا باب كېلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىغاندا، ھەر بىر بالىدىن ئېگىرىش ھۈنىرى ۋە سىرىنى ئۆگىنىش بەدەل پۇلى سۈپىتىدە 1 شىللىڭدىن يىغقان. دېمەك، بۇنىڭدا شۇنداق چوڭقۇر سىر باركى، بۇ سىرنى بىلمەي تۇرۇپ ھازىرقىدەك مەزگىلدە ئىش تاشلاشقا ئوخشاش (1863-يىل 6-ئايدا دارۋىندا يۈز بەرگەن ماشىنىدا رەخت توقۇش ئىشچىلىرىنىڭ ئىش تاشلاش ھەرىكىتىنى كۆرسىتىدۇ) پەۋقۇلئاددە ئەھۋالنى چۈشەنگىلى بولمايدۇ» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 50-، 51-بەتلەر) (زاۋۇت دوكلاتىغا كۆپ ھاللاردا رەسمىي ئېلان قىلىنغان كۈندىن كېيىنكى ئىشلار يېزىلىدۇ)

تۇرىدۇ. (190a) ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تېجەش زاۋۇت تۈزۈمى مۇۋاپىق بولغان شارائىتتىلا پىشىپ يېتىلىدۇ، بۇنداق تېجەش شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا كاپىتالنىڭ قولىدا ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىدىكى تۇرمۇش شارائىتى سىستېمىسىنى يەنى بوشلۇق، ھاۋا، كۈن

(190a) «خەتەرلىك ماشىنىلاردا ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنى ئاسراش توغرىسىدا چىقىرىلغان قانۇنلار پايدىلىق رول ئوينىدى. لېكىن...ھادىسە كېلىپ چىقىشنىڭ 20 يىلدىن بېرى كۆرۈلۈپ باقمىغان يېڭى سەۋەبلىرى ھازىر پەيدا بولدى، بۇ سەۋەبلەر ئىچىدە مۇھىمى ماشىنىلارنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى تېزلەشتى. ھازىر ماشىنا چاقلىرى، ئوقلىرىنىڭ ئۆرچۈق ۋە توقۇش ئىستانوكلىرىنىڭ كۈچى ئاشتى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۈزلۈكسىز ئاشماقتا؛ ئۈزۈلگەن يىپنى ئۇلىغاندا بارماقنىڭ ھەرىكىتى تېخىمۇ تېز بولۇشى كېرەك، تېخىمۇ ئېھتىيات قىلىش كېرەك، چۈنكى سەللا بىخەستەلىك قىلىنسا، بارماقنى ماشىنا ئۈزۈۋېتىدۇ...نۇرغۇن ۋەقەلەر ئىشچىلارنىڭ ئۆز ئىشىنى تۈگىتىشكە ئالدىرىغانلىقىدىن كېلىپ چىقىدۇ. شۇنى ئەستە چىڭ ساقلاش كېرەككى، زاۋۇت خوجايىنى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئەڭ مۇھىمى ماشىنىسى توختاپ قالماسلىقى كېرەك، دېمەك، توختىماي يىپ ئېگىرىشى ۋە رەخت توقۇشى كېرەك. ماشىنا بىر مىنۇت توختاپ قالسا، ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ يوقاپ كېتىپلا قالماستىن، بەلكى مەھسۇلاتمۇ تۆۋەنلەپ كېتىدۇ. شۇڭا، مەھسۇلاتنىڭ سانىغا كۆڭۈل بۆلىدىغان نازارەتچىلەر ماشىنىلارنىڭ توختاپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئىشچىلارغا ھەيدەكچىلىك قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق ھەيدەكچىلىك ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنىڭ ئېغىرلىقى ياكى سانىغا قاراپ ھەق ئالىدىغان ئىشچىلار ئۈچۈنمۇ ئوخشاشلا مۇھىم. شۇڭا، گەرچە زور كۆپ ساندىكى زاۋۇتلار شەكىل جەھەتتە ماشىنا ئىشلەۋاتقاندا ماشىنىنى سۈرتۈشنى مەنئى قىلىسىمۇ، لېكىن بۇنداق ئۇسۇل ئومۇمىيۈزلۈك مەۋجۇت. يالغۇز مۇشۇ بىر سەۋەب تۈپەيلىدىنلا، يېقىنقى ئالتە ئاي ئىچىدە 906 قېتىم ۋەقە يۈز بەرگەن... گەرچە ماشىنا ھەر كۈنى سۈرتىلىپ تۇرسىمۇ، لېكىن ئادەتتە شەنبە كۈنى ئۇزۇل-كېسىل سۈرتۈش بەلگىلەنگەن، بۇ ئىشمۇ كۆپ ھاللاردا ماشىنا ئىشلەۋاتقاندا ئېلىپ بېرىلغان... بۇ ئىشقا ھەق بېرىلمەيدىغان بولغاچقا، ئىشچىلار بۇ ئىشنى تېزراق تۈگىتىشنى ئويلايدۇ. شۇڭا، جۈمە كۈنلىرى، بولۇپمۇ شەنبە كۈنلىرى ئادەتتىكى كۈنلەرگە قارىغاندا ۋەقە كۆپرەك يۈز بېرىدۇ. جۈمە كۈنى يۈز بەرگەن ۋەقە ئالدىنقى تۆت كۈندىكىدىن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 12% ئېشىپ كېتىدۇ، شەنبە كۈنى يۈز بەرگەن ۋەقە ئالدىنقى بەش كۈندىكىدىن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 25% كۆپ بولىدۇ؛ لېكىن شەنبە كۈنلۈك ئىش ۋاقتى يەتتە يېرىم سائەت، قالغان كۈنلەرنىڭ ئىش ۋاقتى ئون يېرىم سائەت بولىدۇ، ئەگەر مۇشۇ بويىچە ھېسابلىغاندا، شەنبە كۈنى يۈز بەرگەن ۋەقەنىڭ نىسبىتى 65% ئېشىپ كېتىدۇ» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1866-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 1867-يىل لوندون نەشرى 9-، 15-، 16-، 17-بەتلەر)



نۇرى شۇنىڭدەك، ئىشچىلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى جىسمانىي بىخەتەرلىكى ۋە سالامەتلىكىنى قوغداش ئۈسكۈنىلىرى سىستېمىسىنى تالان-تاراج قىلىشقا ئايلىنىدۇ، ئىشچىلارنىڭ پاراۋانلىق ئەسلىھەلىرىدىن قىلچە سۆز ئاچقىلى بولمايدۇ.(191) فورىيېنىڭ زاۋۇتنى «ئىللىق تۈرمە»[340] دەپ ئاتىشى توغرا ئەمەسمۇ؟(192)

## 5. ئىشچى بىلەن ماشىنا ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش

كاپىتالىست بىلەن ياللانما ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش كاپىتال

(191) ئۈچىنچى تومنىڭ بىرىنچى بۆلۈمىدە.[259] مەن ئەنگلىيىدىكى زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ يېقىندا زاۋۇت قانۇنىدىكى [«ئادەم قولى»]نىڭ جان ئالار ماشىنىلارنىڭ خەۋپىدىن ساقلاش توغرىسىدىكى ماددىلارغا قارشى تۇرغانلىقىنى بايان قىلىپ ئۆتىمەن. بۇ يەردە زاۋۇت تەكشۈرگۈچى لېئونارد. خورنېرنىڭ رەسمىي دوكلاتىدىكى بىر ئابزاس سۆزنى نەقىل كەلتۈرسەك كۇپايە قىلىدۇ: «مەن زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ بەزى ھادىسىلەرنى ئادەم تاقەت قىلغۇسىز دەرىجىدە يېنىكلىك بىلەن تىلغا ئېلىشىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىغان. مەسىلەن، بىر ئادەمنىڭ بىر بارمىقى ئۈزۈلۈپ كەتسە، ئۇلار ئۈچۈن كىچىك ئىش ئىكەن. ھالبۇكى، بىر ئىشچىنىڭ تۇرمۇشى ۋە ئىستىقبالى ئۇنىڭ بارماقلىرىغا باغلىق بولىدۇ، بۇنداق يوقىتىش ئۇلار ئۈچۈن ناھايىتى ئېغىر ئىش. مەن بۇنداق قالايمىقان مۇبالىغىلەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۇلارغا: «ئەگەر سىلەرگە بىر ئىشچى لازىم بولۇپ، ھەر قايسى جەھەتتە شەرتكە ئۇيغۇن كېلىدىغان ئىككى كىشى تېزىمغا ئالدۇردى، لېكىن بىرىسىنىڭ باش بارمىقى ياكى كۆرسەتكۈچ بارمىقى يوق بولۇپ قالسا، قايسىسىنى تاللايسىلەر» دېدىم، ئۇلار ئىككىلەنمەستىنلا بارمىقى تولۇق كىشىنى تاللايمىز دېيىشتى... بۇ جانابىي زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ ...لىرى دەۋاتقان ساختا قانۇنلارغا بولغان قارشى خاتا» ( «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى» 1855-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى) بۇ ئەپەندىلەرنىڭ ھەممىسى «ھۇشيار كىشىلەر»، ئۇلارنىڭ ...لدارلارنىڭ مالىمانچىلىق كۆتۈرۈۋشلىرىگە[8] قىزىقىشى بىكاردىن ئەمەس!

(192) زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئەڭ بۇرۇن ئۇچرىغان زاۋۇتلاردا ئەمگەك ۋاقتىغا مەجبۇرىي چەك قويۇلغان ھەمدە ئۇ باشقا بەلگىلىمىلەرنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان، شۇڭا، ...لگىرىكى بەزى ئىللەتلەر تۈگىتىلگەن. ماشىنىلار ياخشىلىنىپ، مەلۇم ۋاقىتقا كەلگەندە «زاۋۇت ...يىلىرىنىڭ قۇرۇلمىسىنى ياخشىلاش»تەلەپ قىلىنىدۇ، بۇ ئىشچىلارغا پايدىلىق. («زاۋۇت ...ۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 109-بەتكە قاراڭ)

بىلەن بولغان مۇناسىۋەت بىلەن بىرگە باشلانغان. بۇ كۈرەش پۈتكۈل ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە ناھايىتى ئەۋج ئېلىپ كەتكەن.(193) لېكىن، ماشىنىلار قوللىنىلغاندىن كېيىن، ئىشچىلار ئاندىن ئەمگەك ۋاستىلىرىگە، يەنى كاپىتالنىڭ ماددىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلىگە قارشى تۇرغان. ئىشچىلار كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ماددىي ئاساسى بولغان بۇنداق بەلگىلىك شەكىلدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بەس-بەستە قارشى تۇرغان.

17-ئەسىردە، لېنتا ۋە گۈل جىيەك توقۇيدىغان ماشىنىغا قارشى كۆتۈرۈلگەن ئىشچىلار قوزغىلىڭى پۈتۈن ياۋروپاغا كېڭەيگەن.(194) 17-ئەسىرنىڭ 30-يىللىرىغا كەلگەندە، بىر گوللاندىيىلىك لوندوننىڭ ئەتراپىغا

(193) يوھان خوكتون «يېزا ئىگىلىكى ۋە قول سانائەتنى ياخشىلاش» 1727-يىل لوندون نەشرى. «شەرقىي ھىندىستان سودىسىنىڭ پايدىسى»، 1720-يىل نەشرى، يوھان بېللىرس «قول سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىك ئەمگەك ئىنستىتۇتى قۇرۇش توغرىسىدىكى تەكلىپ» 1696-يىل لوندون نەشرىگە قاراڭ. ئەپسۇسكى، خوجايىن بىلەن ئىشچىلار توختىماي ئۇرۇش قىلىش ھالىتىدە تۇرۇپ كەلدى. خوجايىنىنىڭ ئىزچىل مەقسىدى ئۆز ئىشىنى ئىمكانقەدەر ئەرزان باھادا ئورۇنلاشتۇرۇش؛ شۇڭا ئۇ بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن ھەر خىل ھىيلە-مىكىرلەرنى قوللىنىشتىن يانمايدۇ. ئىشچىلارمۇ خوجايىنلارنى بارلىق پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ ئۆزلىرىنىڭ تېخىمۇ يۇقىرى تەلەپلىرىنى قاندۇرۇشقا مەجبۇرلايدۇ. «نۆۋەتتە ئاشلىق باھاسىنىڭ قىممەت بولۇشىدىكى سەۋەب توغرىسىدا» 1767-يىل نەشرى، 61-، 62-بەتلەر (ئاپتورى — پوپ ناتېنئېل فورستېر، ئۇ تامامەن ئىشچىلار تەرەپتە تۇرىدۇ).

(194)لېنتا توقۇش ماشىنىسى گېرمانىيىدە ئىجاد قىلىنغان. ئىتالىيىلىك پوپ لانچېلوتتى 1636-يىلى ۋېنېتسىيىدە نەشر قىلىنغان بىر كىتابتا مۇنداق دەيدۇ: «دانزىگلىق ئانتون مېيۇللېر تەخمىنەن 50 يىلنىڭ ئالدىدا (لانچېلوتتى بۇ كىتابنى 1629-يىلى يازغان)، بۇ شەھەردە بىر قېتىمدىلا 4-6 يول گۈل جىيەك توقۇيدىغان ناھايىتى ئەپچىل بىر ماشىنىنى كۆرگەن؛ لېكىن شەھەر پارلامېنتى بۇ كەشپىياتنىڭ زور بىر تۈركۈم ئىشچىلارنى تىلەمچىگە ئايلاندۇرۇپ قويۇشىدىن قورقۇپ، بۇ كەشپىياتنى باستۇرۇپ قويغان ھەمدە ئۇنى كەشىپ قىلغان كىشىنى مەخپىي بوغۇپ ئۆلتۈرۈش ياكى تۇنجۇقتۇرۇپ ئۆلتۈرۈشكە بۇيرىغان.[34] 1621-يىلى بۇ ماشىنا لېيدېندا تۇنجى قېتىم ئىشلىتىلگەن. گۈللۈك جىيەك ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ قوزغىلىڭى ئالدى بىلەن شەھەر مەمۇرىيىتى ئىدارىسىنى بۇنداق ماشىنىنى ئىشلىتىشنى چەكلەشكە مەجبۇر قىلغان؛ گوللاندىيە



قۇرغان شامال كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان بىر ياغاچ ھەرىلەش زاۋۇتى ئاۋامنىڭ زورلۇق-زومبۇلۇق قىلىشى بىلەن ۋەيران قىلىۋېتىلگەن. 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا ئەنگلىيىدە سۇ كۈچى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان ياغاچ ھەرىلەش ماشىنىسى ئەنگلىيە پارلامېنتى نەرىپىدىن قوللانغان خەلقنىڭ قارشىلىقى ئۈستىدىن مىڭ بىر مۇشەققەتتە غالىپ كەلگەن. 1758-يىلى ئېۋېرت سۇ كۈچى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان تۇنجى يۇڭ قىرقىش ماشىنىسىنى ئىجاد قىلغان، بىراق ئۇنى ئىشسىز قالغان 100 مىڭدەك ئىشچى كۆيدۈرۈپ تاشلىغان. يۇڭ تاراش بىلەن جان بېقىپ كېلىۋاتقان 50 مىڭ ئىشچى پارلامېنتقا مۇراجىئەت قىلىپ، ئاركرايتنىڭ يۇڭ تاراش ۋە پاختا تاراش ماشىنىسىغا

پارلامېنتى 1623-، 1639-يىللىرى بىر نەچچە پەرمان چىقىرىپ، ئۇ ماشىنىنى ئىشلىتىشنى چەكلىگەن؛ ئاخىر 1661-يىل 12-ئاينىڭ 5-كۈنى چىقىرىلغان پەرماندا ئۇ ماشىنىنى مۇئەييەن شارائىتتا ئىشلىتىشكە يول قويۇلغان. بوكسخورن («سىياسەت ئاساسلىرى» 1663-يىلى نەشرى)دا، لېنتا توقۇش ماشىنىسىنىڭ لېيدېندا قوللىنىلغانلىقى ئۈستىدە مۇنداق دەيدۇ: «مۇشۇ شەھەردە بىر ئادەم 20 يىلنىڭ ئالدىدا مەلۇم بىر توقۇش ماشىنىسى ئىجاد قىلغان، ئۇنىڭدا بىر ئادەم ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە بۇرۇن بىرنەچچە ئادەم توقىغاندىنمۇ كۆپ نەرسىنى ئاسانلا توقۇپ چىقالىغان، بۇنىڭغا توقۇغۇچى ئىشچىلار نارازىلىق بىلدۈرۈپ شىكايەت قىلغان، ئاخىر شەھەر مەمۇرىيىتى بۇنداق ماشىنىنى ئىشلىتىشنى چەكلىگەن». كېيىندە 1676-يىلى بۇنداق ماشىنىنى ئىشلىتىش مەنئى قىلىش بىلەن بىرگە، ئەنگلىيىگىمۇ كىرگۈزۈلمەكچى بولغاچقا، ئەنگلىيىدىمۇ ئىشچىلار ئارىسىدا مالىمانچىلىق كېلىپ چىققان. 1685-يىل 2-ئاينىڭ 19-كۈنى گېرمانىيە پادىشاھى پۈتۈن گېرمانىيىدە بۇنداق ماشىنىنى ئىشلىتىشنى مەنئى قىلىش توغرىسىدا پەرمان چۈشۈرگەن. ھامبۇرگدا شەھەر مەمۇرىيىتى ئىدارىسىنىڭ بۇيرۇقىغا ئاساسەن بۇنداق ماشىنا ئامما ئالدىدا كۆيدۈرۈۋېتىلگەن. 1719-يىل 2-ئاينىڭ 9-كۈنى چارلىز VI 1685-يىلدىكى پەرماننى قايتا تەكىتلىگەن، لېكىن ساكسونىيەدە ھان سايىلىنىپ، 1765-يىلدىن باشلاپ بۇنداق ماشىنىنى ئىشلىتىشكە رۇخسەت قىلىنغان. دۇنيانى رىلـزىلىگە سالغان بۇ ماشىنا ئەمەلىيەتتە ئىگىرىش ۋە توقۇش ماشىنىسىنىڭ پېشۋاسى شۇنداقلا III ئەسىردىكى سانائەت ئىنقىلابىنىڭ پېشۋاسى ئىدى. قىلچە رەخت توقۇش تەجرىبىسى يوق بىر ياش بۇنداق ماشىنىنىڭ تەۋرەنمە تۇتقۇچىنى ئالدى-كەينىگە ئىتتىرىپ بەرسىلا، پۈتكۈل ماشىنا بۇتولىەى تولۇق ھەرىكەتكە كېلەتتى؛ ئۆزگەرتىلگەندىن كېيىنكى بۇ ماشىنىدا بىرلا ۋاقىتتا 40-50 يول گۈللۈك جىيەك ئىشلەپچىقىرىلاتتى.

قارشى تۇرغان[342]. 19-ئەسىرنىڭ ئەڭ دەسلەپكى 15 يىلىدا، ئەنگلىيە ئىشخانا قول سانائىتى رايونلىرىدا يۈز بەرگەن ماشىنىلارنى كەڭ كۆلەمدە بۇزۇش( بولۇپمۇ پار بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ماشىنىسىنى بۇزۇش) ھەرىكىتى، يەنى ئاتالمىش لۇددىتلار ھەرىكىتى[343] ياكوبىنچىلارغا قارشى سىدمائۇس، كېستىلرى قاتارلىقلار ھۆكۈمىتىنىڭ ئەڭ ئەكسىيەتچىل زوراۋانلىق ھەرىكەت[344] قوللىنىشىغا باھانە بولغان. ئىشچىلارنىڭ ماشىنا بىلەن شۇ ماشىنىنى كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا تەتبىق قىلىش ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى بىلىۋېلىشى، ھەمدە ھۇجۇم نىشانىنى ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىجتىمائىي قوللىنىش شەكلىگە ئۆتتۈشىنى بىلىۋېلىشى ئۈچۈن ۋاقىت ۋە تەجرىبە كېتىدۇ.(195)

ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىچكى قىسمىدا ئىش ھەققى ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلىدىغان كۈرەش ئىشخانا قول سانائىتىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، ئۇنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا ھەرگىز قارشى تۇرمايدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ بەرپا قىلىنىشىغا قارشى تۇرۇش مەسىلىسىگە كەلسەك، بۇنداق قارشىلىق ياللانما ئىشچىلاردىن كەلمەيدۇ، بەلكى كەسىپداشلار ئۇيۇشمىلىرىدىكى ئۇستىلاردىن ۋە ئىمتىيازغا ئىگە شەھەرلەردىن كېلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىكى يازغۇچىلار مۇنداق قارايدۇ، ئىش تەقسىماتىدىكى ئاساسلىق سەۋەب ئىشچىلارنى ھەقىقىي سىقىپ چىقىرىشنى ۋاستە قىلمايدۇ، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى يوشۇرۇن ئىگىلەشنى ۋاستە قىلىدۇ. بۇ پەرق ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. مەسىلەن، ھازىر، ئەنگلىيىدە ماشىنىنىڭ

(195)كونا شەكىلدىكى ئىشخانا قول سانائىتىدە ئىشچىلار تا بۈگۈنگە قەدەر ماشىنىلارغا قوپاللارچە قارشىلىق كۆرسىتىپ كېلىۋاتىدۇ. مەسىلەن، 1865-يىلى شېففىلدا ئىگەك ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرى ئارىسىدا شۇنداق ئەھۋال كۆرۈلگەن.



ياردىمى بىلەن 500 مىڭ كىشى ئىگىرىدىغان پاختىنى كونىچە ئىگىرىش چاقىدا ئىگىرىشكە 100 مىليون كىشى كېتىدۇ دېسەك، بۇ ئىگىرىش ماشىنىسى زادى مەۋجۇت بولۇپ باقمىغان بۇ 100 مىليونچە ئادەمنىڭ ئورنىنى ئىگىلەيدۇ، دېگەننى چۈشەندۈرمەيدۇ، بۇ پەقەت ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ ئورنىنى ئېلىشقا 100 مىليونچە ئادەم كېتىدۇ، دېگەنلىك. ئەكسىچە، ئەنگلىيىدە پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان توقۇش ئىستانوكى 800 مىڭ توقۇش ئىشچىسىنى كوچىغا چىقىرىپ تاشلىدى دېسەك، ئۇنداقتا، بۇ ھازىرقى ماشىنىلارنىڭ ئورنىنى بەلگىلىك ساندىكى ئىشچىلار ئېلىشى كېرەك دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى ھازىرقى بەلگىلىك ساندىكى ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى ئەمەلىيەتتە ماشىنا ئىگىلىدى ياكى ماشىنا ئۇلارنى سىقىپ چىقىرىۋەتتى دېگەنلىك. ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدە، قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشى پارچىلىنىپ كەتكەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇ يەنىلا ئاساس. ئوتتۇرا ئەسىردىن قېپقالغان شەھەر ئىشچىلىرىنىڭ سانى نىسبەتەن كۆپ بولمىغان شارائىتتا يېڭى مۇستەملىكە بازارلىرىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرالمايتتى؛ شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ھەقىقىي ئىشخانا قول سانائىتى فېئودال تۈزۈمنىڭ پارچىلىنىشى تۈپەيلىدىن يەردىن قوغلاپ چىقىرىلغان... قوۋۇق قالغان يېزا ئاھالىسىگە يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسى ئېچىپ بەردى. شۇڭا، ئەينى ۋاقىتتىكى ئىشخانىلارنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ئىش تەقسىماتى ۋە ھەمكارلىق ئۆزىنىڭ ئىجابىي تەرىپىنى تېخىمۇ كۆپ نامايان قىلدى، يەنى ئىش ئورنىدىكى ئىشچىلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقىنى ئاشۇردى.(196) نۇرغۇن دۆلەتلەردە، يىرىك سانائەت مەيدانغا كېلىشتىن خېلى بۇرۇنلا، ھەمكارلىق ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرى ئاز

(196) سېر جېمس ستېۇئارت ماشىنىنىڭ رولىنى پۈتۈنلەي مۇشۇ مەنىدىن چۈشىنىدۇ. شۇڭا ... ماشىنىلارنى ئېقىش كەتمەيدىغان ئىشچىلارنىڭ سانىنى يوشۇرۇن ئاشۇرىدىغان بىر ۋاستە قارايمەن... ماشىنىلارنىڭ رولى بىلەن ئېلىقىدەك يېڭى ئاھالىنىڭ رولى ئوتتۇرىسىدا قانداق ... ار؟ («سىياسىي ئىقتىساد ئاساسلىرى ھەققىدە تەتقىقات» فرانسۇزچە تەرجىمىسى 1-توم 1-

ساندىكى كىشىلەرنىڭ قولىغا مەركەزلىشىپ، يېزا ئىگىلىكىدە تەتبىقلانغاندا، يېزا ئاھالىسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدا، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ تۇرمۇش شارائىتى ۋە ئىشقا ئورۇنلىشىش ۋاسىتىسىدە ھەقىقەتەن غايەت زور، تۈيۈقسىز ۋە كۈچلۈك ئىنقىلاب كېلىپ چىقتى. لېكىن، بۇنداق كۈرەش دەسلەپتە كاپىتال بىلەن ياللانما ئەمگەك ئوتتۇرىسىدا يۈز بەردى دېگەندىن كۆرە، چوڭ يەر ئىگىلىرى بىلەن ئۇششاق يەر ئىگىلىرى ئوتتۇرىسىدا يۈز بەردى دېگەن تۈزۈك. يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى (قوي، ئات قاتارلىقلار) ئەمگەكچىلەرنى سىقىپ چىقىرىۋەتكەنلىكتىن، بىۋاسىتە زوراۋانلىق ئالدى بىلەن سانائەت ئىنقىلابىنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ. ئالدى بىلەن ئەمگەكچىلەر يەردىن ئايرىلىدۇ، ئاندىن بۇ يەرگە قويلار كىرىدۇ.① خۇددى ئەنگلىيىدە يۈز بەرگەن كەڭ كۆلەمدە يەر ئوغرىلاش ئەھۋالى يېرىك يېزا ئىگىلىكىگە پائالىيەت سورۇنى ئېچىپ بەرگەندەك ئىش بولىدۇ. (196a)، شۇنىڭ ئۈچۈن يېزا ئىگىلىكىدە كۆرۈلگەن بۇ ئۆزگىرىش

كىتاب 19-باب). ناھايىتى سادda كەلگەن پىتتى مۇنداق دەيدۇ: ماشىنا «بىر ئەر كۆپ خوتۇنلۇق تۈزۈم»نىڭ ئورنىنى ئالدى. بۇ قاراش ھېچ بولمىغاندا ئامېرىكىنىڭ بەزى جايلىرىغا باب كېلىدۇ. ئەكسىچە، «ئايرىم ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكىنى ماشىنىدىن پايدىلىنىپ ئازايتىش ناھايىتى تەسكە توختايدۇ، چۈنكى ماشىنا ياساشقا كەتكەن ۋاقىت ماشىنىدىن پايدىلىنىپ تېجەپ قالغان ۋاقىتتىن كۆپ بولىدۇ. ماشىنا رولىنى كەڭ كۆلەمدە جارى قىلدۇرۇپ، بىر ماشىنا مىڭلىغان، ئون مىڭلىغان كىشىلەرنىڭ ئەمگىكىگە ياردەم قىلغاندىلا، ئاندىن ئۇ ھەقىقىي كارغا كەلگەن بولىدۇ. شۇڭا، ماشىنا ھامان نوپۇسى ئەڭ زىچ، ئىشسىزلارنىڭ سانى ئەڭ كۆپ دۆلەتلەردە ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدۇ... ماشىنىدىن پايدىلىنىشنىڭ ئىشچى يېتىشمەسلىكىدىن ئەمەس، بەلكى ئىشچىلارنى كۆپلەپ ئەمگەككە قاتنىشىشقا جەلپ قىلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ» (پىرسى راۋنستون «زايوم تۈزۈمى ۋە ئۇنىڭ تەسىرى» 1824-يىلى لوندون نەشرى 45-بەت).

(196a) [4-نەشرىگە ئىزاھ: بۇ ئەھۋال گېرمانىيىگىمۇ باب كېلىدۇ. ئېلىمىزدە يېرىك يېزا ئىگىلىك يولىغا قويۇلغان جايلاردا، بولۇپمۇ شەرقىي قىسىمدا، يېرىك يېزا ئىگىلىكى 16-ئەسىردىن

① مۇشۇ تومنىڭ 1332-1337-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



دەسلەپتىلا تېخىمۇ سىياسىي ئىنقىلاب تۈسىنى ئالدى.

ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ماشىنا سۈپىتىدە مەيدانغا كېلىشى بىلەنلا ئىشچىلارنىڭ رىقابەتچىسىگە ئايلاندى.(197) كاپىتال قىممىتى ماشىنىنىڭ ياردىمى بىلەن ئۆسۈپ، ياشاش شارائىتى ماشىنا تەرىپىدىن ۋەيران قىلىنغان ئىشچىلارنىڭ سانى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولۇپ قالدى. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ پۈتكۈل سىستېمىسى ئىشچىلار ئۆز ئەمگەك كۈچىنى تاۋار سۈپىتىدە سېتىش ئاساسىغا ئورنىتىلغان. ئىش تەقسىماتى بۇنداق ئەمگەك كۈچىنى بىر تەرەپلىمىلەشتۈرۈپ، قىسمەن قوراللارنى كونترول قىلىدىغان ئالاھىدە ئىقتىدارغا ئىگە قىلدى. ناۋادا قورالنى ماشىنا كونترول قىلىۋالسا، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇش قىممىتى ئۇنىڭ ئىشلىتىش قىممىتى بىلەن تەڭ يوقايدۇ. ئىشچىلارمۇ ئوبوروتتىن قالغان قەغەز پۇلغا ئوخشاش خېرىدارسىز قالىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ماشىنا ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بىر قىسمىنى ئوشۇقچە نوپۇسقا، يەنى كاپىتالنىڭ ئۆز قىممىتىنى ئاشۇرۇشىغا بىۋاسىتە كېرەك بولمايدىغان نوپۇسقا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ، بۇ كىشىلەرنىڭ بىر قىسمى كونا ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە ئىشخانا قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشى ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشقا قارشى تۇرىدىغان تەڭسىز كۈرەشتە ھالاك بولىدۇ، يەنە بىر قىسمى ئوڭايراق كىرگىلى بولىدىغان سانائەت تارماقلىرىغا كىرىپ، ئەمگەك بازىرىنى تولۇقلاپ بارىدۇ، بۇنىڭ بىلەن

باشلاپ، بولۇپمۇ 1648-يىلدىن بۇيان ئەۋج ئالغان «يەردىن ھەيدەش»① مەزگىلىدە بارلىققا كەلگەن. — ف. ئې.]

(197) «ماشىنا بىلەن ئەمگەك ئۈزلۈكسىز رىقابەت ئىچىدە تۇرىدۇ» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق قائىدىسى» 479-بەت).

① «يەردىن ھەيدەش» دېگەن سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى « bauernlegen» بولۇپ، فېئودال يەر ئىگىلىرى دېھقانلارنىڭ يېرىنى ئېلىۋېلىپ، دېھقانلارنى يەردىن ھەيدەش دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. — تۈزگۈچىدىن

ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى ئۆز قىممىتىدىن تۆۋەنلەپ كېتىدۇ. بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ، قۇتقۇزۇشقا تۇغرا كەلگەن ئىشچىلار مۇنداق ئىككى جەھەتتە زور تەسەللى تاپىدۇ: بىر تەرەپتىن، ئۇلار «ۋاقىتىنچە ئازابىئوقۇبەت چېكىدۇ (« a temporary inconveniense »[«قىسقا ۋاقىت قىسىلىدۇ»])؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ماشىنا پۈتكۈل ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىنى پەيدىنپەي ئىگىلەيدىغان بولغانلىقتىن، ئۇنىڭ بۇزغۇنچىلىق قىلىش دائىرىسى ۋە دەرىجىسى كىچىكلەيدۇ. مەلۇم بىر تەسەللىنى ئىككىنچى بىر تەسەللى يوقىتىدۇ. ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەلۇم ساھەسىنى ئاستا-ئاستا ئىگىلىگەن جايلاردا ئۆزى بىلەن رىقابەتلىشىۋاتقان ئىشچىلار تەبىقىسىنى ئاستا-ئاستا نامراتلاشتۇرىدۇ. ماشىنىغا كۆچۈش سۈرئىتى ھەددىدىن تېز بولغان جايلاردا ئۇنىڭ تەسىرى كەڭ ھەم جىددىي بولىدۇ. دۇنيا تارىخىدا ئەنگلىيە رەخت توقۇش ئىشچىلىرى ئاستا-ئاستا ۋەيران بولغاندىنمۇ ئېچىنىشلىق ئەھۋال كۆرۈلمىگەن بولسا كېرەك، بۇ جەريان نەچچە 10 يىلغىچە سوزۇلۇپ، 1838-يىلىغا كەلگەندە ئاخىرلاشقان. بۇ رەخت توقۇش ئىشچىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كەتكەن، يەنە بىرمۇنچىسى ھەر كۈنى ئائىلىسىنى ئالىدىغان $2\frac{1}{2}$ پېنسقا تايىنىپ ئۇزاققىچە قامداپ كەلگەن.(198) ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئەنگلىيىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق ماشىنىلىرى شەرقىي

(198) 1834-يىلى نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى[345] يولغا قويۇلۇشتىن ئىلگىرى، ئەنگلىيىدە قول توقۇمىچىلىقى بىلەن ماشىنا توقۇمىچىلىقى ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەتنىڭ سوزۇلۇپ كېتىشىدىكى سەۋەب شۇكى، ئەڭ تۆۋەن چەكتىنمۇ ئازلاپ كەتكەن ئىش ھەققى دىنىي جەمئىيەتلەردىن ياردەم توپلاش يولى بىلەن تولۇقلىنىپ تۇراتتى. «1827-يىلى باستېر تېرنا جانابلىرى چېشىر ئۇئىلمىسلود سانائەت رايونىنىڭ ۋەخپە باشلىقى ئىدى. كۆچمەنلەر كومىتېتى ئوتتۇرىغا قويغان مەسىلىلەر ۋە تېرنا ئەپەندىنىڭ جاۋابلىرى قول ئەمگىكى بىلەن ماشىنىلار ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەتنىڭ قانداق داۋاملاشقانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. سوئال: ‹مېخانىك توقۇش ئۇستانوكلىرى قول ئۇستانوكلىرىنى سىقىپ چىقىرىۋەتتىمۇ؟› جاۋاب: ‹دەل شۇنداق بولدى؛ ئەگەر قول بىلەن توقۇغۇچىلار ئۆز ئىش ھەققىنىڭ كېمىيىشىگە رازى بولمىسا، ھازىرقىدىنمۇ



ھىندىستانغا جىددىي تەسىر كۆرسەتكەن. 1834-، 1835-يىللىرى شەرقىي ھىندىستان گۇبېرناتورى مۇنداق ئېتىراپ قىلغان:

«سودا تارىخىدا بۇنداق بالايىقازا كۆرۈلمىگەن بولسا كېرەك. ھىندىستان تۈزلەڭلىكلىرى توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ سۆڭەكلىرى بىلەن ئاقىرىپ كەتتى.»

دەرۋەقە، بۇ توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ قىسقىغىنا ھاياتىنىڭ ئاخىرلىشىشىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ماشىنىنىڭ ئۇلارغا ئېلىپ كەلگىنى پەقەت «قىسقا ۋاقىتلىق قىسىلىش». ئەمما، ماشىنا يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرىنى ئۈزلۈكسىز ئىگىلەپ تۇرۇۋاتقاچقا، ئۇنىڭ «قىسقا ۋاقىتلىق» تەسىرىمۇ ئۇزۇن مۇددەتلىك تەسىرگە ئايلاندى. بۇنىڭدىن ئەمگەك شارائىتى ۋە ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تۈرتكىسىدە ئىشچىلاردىن مۇستەقىل تۇرۇپ ۋە ياتلىشىپ، ماشىنىلارنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ تولۇق قارىمۇقارشى تۈس ئالغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.(199) شۇڭلاشقا، ماشىنىلارنىڭ پەيدا بولۇشىغا ئەگىشىپ ئىشچىلار ئەمگەك ۋاستىلىرىگە قارشى تۇنجى قېتىم

بەتتەر كۈنگە قالاتتى.› سوئال: ‹لېكىن، ئۇلار رازى بولغاندىن كېيىن ئىشلىگەن ئىش ھەققى ئارقىلىق تۇرمۇشنى قامدىيالمىسا، يېتىشمىگەن قىسمىغا دىنىي جەمئىيەتنىڭ ياردەم بېرىشنى تەلەپ قىلالامتتىمۇ؟› جاۋاب: ‹تەلەپ قىلالاتتى. قول ئۇستانوك بىلەن مېخانىك توقۇش ئۇستانوكى ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت ئەمەلىيەتتە قۇتقۇزۇشقا تايىنىپ داۋاملىشىدۇ›. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ماشىنىلارنىڭ تەتبىق قىلىنىشى نەتىجىسىدە، ئەمگەكچىلەر خارلىنىپ، نامراتلىشىپ كەتكەن ياكى ...ەت ئەلگە كۆچمەن بولۇشقا مەجبۇر بولغان. ھۆرمەتكە سازاۋەر، بەلگىلىك مۇستەقىل بولغان بۇ مۇنەرۋەنلەر نەتىجىدە تىزلىنىپ تۇرۇپ باشقىلاردىن سەدىقە تەلەپ قىلىدىغان نامرات كىشىلەرگە ئايلىنىپ قالغان. مانا بۇ كىشىلەر ئېيتقان ‹قىسقا ۋاقىتلىق قىسىلىش›.» («سېلىشتۇرما رىقابەت ۋە ...ارلىق بويىچە پايدا-زىيانغا دائىر مۇكاپاتقا ئېرىشكەن ئىلمىي ماقالە» 1834-يىل لوندون نەشرى ...بەت)

(199) «دۆلەتنىڭ ساپ كىرىمى ‹يەنى خۇددى رىكاردونىڭ ئوخشاش بىر ئورۇندا ...ماكىندەك، پومېشچىك ۋە كاپىتالىستلارنىڭ پايدىسى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئىقتىسادشۇناسلىق

قوپال قارشىلىق كۆرسىتىدۇ.

ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىشچىلارنى خاراب قىلىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇنداق بىۋاستە قارىمۇقارشىلىق يېڭىدىن قوللىنىلغان ماشىنىلار ئەنئەنىۋى قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشى ياكى ئىشخانا قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن رىقابەتكە چۈشكەندە تېخىمۇ روشەن ئىپادىلىنىدۇ. ئەمما يىرىك سانائەتنىڭ ئىچكى قىسمىدا، ماشىنىلارنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگەرتىلىشى بىلەن ئاپتوماتىك سىستېمىنىڭ تەرەققىياتى ئوتتۇرىسىدىمۇ مۇشۇ خىلدىكى رول پەيدا بولىدۇ.

«ماشىنىنى ئۆزگەرتىشتىكى مەقسەت ئەزەلدىن جىسمانىي ئەمگەكنى ئازايتىش بولۇپ كەلگەن، ياكى مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئادەم قۇرۇلمىسى ئورنىغا تۆمۈر ئۈسكۈنىلەرنى سەپلەش ئۇسۇلى ئارقىلىق زاۋۇتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش زەنجىرىدىكى مەلۇم ھالقىنى مۇكەممەللەشتۈرۈشتىن ئىبارەت.»(200) «ئىلگىرىكى قول بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان ماشىنىلاردا پار كۈچى ۋە سۇ كۈچىدىن پايدىلىنىش ھەر كۈنى بولۇپ تۇرىدىغان ئىشلار···ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچنى تېجەش، مەھسۇلاتنى ياخشىلاش، ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدىكى ئىشلەپچىقىرىش مىقدارىنى ئاشۇرۇش ياكى بىر بالا ئىشچى، بىر ئايال ئىشچى ۋە ياكى بىر ئەر ئىشچىنى سىقىپ چىقىرىش ئۈچۈن ماشىنىلار ئانچە-مۇنچە ئۈزلۈكسىز ئۆزگەرتىلىپ تۇرىدۇ، گەرچە بۇنداق ئۆزگەرتىشنىڭ ھېچقانچە ئەھمىيىتى يوقتەك بىلىنسىمۇ، ئەمما ئۇنىڭدىن ئىنتايىن مۇھىم نەتىجە ھاسىل بولىدۇ.» (201) «مەلۇم بىر مەشغۇلات قالتىس چېۋەر ۋە يېتىلگەن بىر ماھىرغا ئېھتىياجلىق بولغانلىكى جايدا، كىشىلەر ھەمىشە بۇ مەشغۇلاتنى زىيادە چېۋەر ۋە ھەرقانداق قائىدىنى ئاسانلا بۇزىدىغان ئىشچىلار قولىدىن تارتىۋېلىپ، ھەرىكىتى ناھايىتى قېلىپلاشقان، ھەتتا باللارمۇ باشقۇرالايدىغان ئالاھىدە ماشىنىنىڭ ئىشلىشىگە

نۇقتىسىدىن ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ بايلىقى دۆلەتنىڭ بايلىقى»نى ئاشۇرغان سەۋەب شۇنىڭ بىلەن بىللە ئاھالە ئوشۇقچىلىقى ۋە ئىشچىلار ئەھۋالىنىڭ يامانلىششىنىمۇ كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق پرىنسىپلىرى» 469-بەت) «ماشىنىلارنى ياخشىلاشتىكى بارلىق ئىزچىل مەقسەت ۋە يۈنىلىش ئەمەلىيەتتە ئادەمنىڭ ئەمگەك قىلىشىدىن تامامەن قۇتۇلۇش ياكى ئاياللار ۋە باللار ئەمگىكى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلار ئەمگىكىنىڭ ئورنىنى ئېلىش، يىرىك ئەمگەك مەلىكىلىك ئەمگەكنىڭ ئورنىنى ئېلىش ئارقىلىق ئەمگەك قىممىتىنى تۆۋەنلىتىش بولۇپ كەلگەن.» (يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 23-بەت)

(200) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 43-بەت.

(201) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 15-بەت.



تاپشۇرىدۇ.»(202) «ئاپتوماتىك سىستېما شارائىتىدا ئىشچىلارنىڭ تالانتى بارغانسېرى يەكلىنىدۇ.»(203) «ماشىنىلار ئىسلاھ قىلىنسا، بەلگىلىك بىر نەتىجىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن باللايدىغان قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنىڭ سانىنى كېمەيتكىلى بولۇپلا قالماي، يەنە بىر تۈرلۈك ئىشچىلار يەنە بىر تۈرلۈك ئىشچىلارنىڭ ئورنىغا: يەنى مەلىكىلىك دەرىجىسى تۆۋەنلىرى مەلىكىلىك دەرىجىسى يۇقىرىلارنىڭ ئورنىغا، بالا ئىشچىلار قۇرامىغا يەتكەنلەرنىڭ ئورنىغا، ئايال ئىشچىلار ئەر ئىشچىلارنىڭ ئورنىغا ئالمىشىدۇ. مۇشۇ ئۆزگىرىشلەر تۈپەيلىدىن ئىش ھەققى نىسبىتى داۋاملىق ئەۋرىنىپ تۇرىدۇ.» (204) «ماشىنا قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنى زاۋۇتتىن ئۈزلۈكسىز سىقىپ چىقىرىدۇ.»(205)

خىزمەت كۈنى قىسقىرىۋاتقان بىسىم ئاستىدىمۇ ماشىنا سىستېمىسىنىڭ ئۈچقاندەك تەرەققىي قىلغانلىقى بىزگە ئەمەلىي تەجرىبىلەرنىڭ جۇغلىنىشى، ماشىنا ۋاستىلىرىنىڭ نۆۋەتتىكى كۆلىمى شۇنىڭدەك تېخنىكىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئىلگىرىلىشى تۈپەيلى ماشىنا سىستېمىسىنىڭ غايەت چوڭ ئېلاستىكلىقا ئىگە ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ

(202) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 19-بەت. «خىشچىلىق كەسپىدە قوللىنىلغان ماشىنىنىڭ غايەت چوڭ پايدىلىق يېرى شۇكى: ئۇ ئىشلەتكۈچىنى ماھىر ئىشچىلارغا پۈتۈنلەي تايانماس قىلىپ قويىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى 130-بەت 46-نومۇرلۇق)

2-نەشرىگە قوشۇمچە ئىزاھ: شىمال تۆمۈريول شىركىتى پاراۋۇز باشقارمىسىنىڭ مۇدىرى ئا. ستېرروك ئەپەندى ماشىنا (پاراۋۇز قاتارلىقلارنى) ياساش توغرىسىدا توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئىش ھەققى يۇقىرى ئەنگلىيە ئىشچىلىرىغا چۈشىدىغان ئېھتىياج كۈندىن-كۈنگە ئازايدى. ئۆزگەرتىلگەن سايمانلارنى ئىشلەتكەندە ئىشلەپچىقىرىش مىقدارىنى ئاشۇرغىلى بولىدىكەن، تېخى بۇ سايمانلار تۆۋەن دەرىجىلىك ئەمگەك بىلەن باشقۇرۇلىدىكەن··· ئىلگىرى پار ماشىنىسىنىڭ بارلىق زاپچاسلىرىنى مەلىكىلىك ئەمگەك ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش شەرت ئىدى، ئەمدىلىكتە بۇ زاپچاسلارنى مەلىكىلىشىپ كەتمىگەن ئەمگەك بىلەنمۇ ئىشلەپچىقىرىشقا بولىدۇ، ئەمما ئىلغار سايمان كېتىدۇ··· مەن بۇ يەردە سايمان دەپ ماشىنىسازلىقتا ئىشلىتىلىدىغان ماشىنىلارنى كۆزدە تۇتتۇم.» («پادىشاھلىق تۆمۈريول كومىتېتى. گۇۋاھلىق سۆزى» 1867-يىل لوندون نەشرى 17862-نومۇر ۋە 17863-نومۇرلۇق)

(203) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 20-بەت.

(204) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 321-بەت.

(205) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 23-بەت.

بېرىدۇ.① ئەمما 1860-يىلى يەنى ئەنگلىيىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى تازا گۈللەنگەن يىل بولغان، شۇنىڭدىن كېيىنكى ئۈچ يىلدا ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشىنىڭ[8] تەسىرى بىلەن ماشىنىلارنىڭ تېز سۈرئەتتە ئىسلاھ قىلىنغانلىقى ۋە قول سانائەت ئەمگىكىنىڭ ماس ھالدا سىقىپ چىقىرىلغانلىقىدەك ئەھۋالنىڭ كېلىپ چىقىشىنى كىممۇ پەرەز قىلغان؟ بۇ يەردە پەقەت ئەنگلىيىلىك زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ مۇشۇ مەسىلىگە ئالاقىدار ھۆكۈمەت تەرەپ ماتېرىياللىرىدىن بىرنەچچە مىسالنى نەقىل ئالساقلا كۇپايە. مانچېستېردىكى بىر زاۋۇت خوجايىنى مۇنداق دەيدۇ:

«بىز ئىلگىرى پاختا تىتىش ماشىنىسىدىن 75نى ئىشلىتەتتۇق، ھازىر 12نىلا ئىشلىتىمىز، ئىشلەپچىقىرىش مىقدارى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش، سۈپىتىمۇ ئىلگىرىكىدەكلا، تېخى ئۈنىگدىنمۇ ياخشى بولۇپ كەتتى… ئىش ھەققىدىن ھەر ھەپتىسىگە 10 فوند ستېرلىڭ تېجىلىدىكەن، توزغاقمۇ 10% ئازايدى.»

مانچېستېردىكى بىر سىپتا ئىگىرىش زاۋۇتىدا،

«ئايلىنىش سۈرئىتى تېزلىتىلگەن ۋە تۈرلۈك ئاپتوماتىك جەريانلار قوللىنىلغانلىقتىن، بىر سېختىكى ئىشچىلار سانىدىن 1/4 قىسقارتىلدى، يەنە بىر سېختا يېرىمىدىن كۆپرەكى قىسقارتىلدى، ئىككى يوللۇق يىرىك تاراش ماشىنىسى ئورنىغا سىپتا تاراش ماشىنىسى ئىشلىتىلىشى بىلەن ئىلگىرى پاختا تاراش سېخىغا ياللانغان ئادەم كۈچى زور دەرىجىدە ئازايتىلدى.»

يەنە بىر ئىگىرىش فابرىكىسىدىكىلەر مەزكۇر فابرىكىدا تەخمىنەن 10% «ئادەم» كۈچى تېجەپ قېلىنغانلىقىنى تەخمىن قىلىشتى. مانچېستېردىكى گلمېر شىركىتى ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنلىرى مۇنداق دەيدۇ:

① مۇشۇ تومنىڭ 775-781-بەتلىرىگە قاراڭ.—— تۈزگۈچىدىن



«تەخمىنىمىزچە پاختا ئادالاش سېخىمىزدا يېڭى ماشىنا ئىشلىتىلگەنلىكتىن ئادەم كۈچى ۋە ئىش ھەققىنىڭ 1/3ى ساق تېجەپ قېلىندى… يىرىك ئىگىرىش سېخى ۋە يىپ قاتلاش سېخىدا 1/3 قىسمىغا يېقىن خىراجەت ۋە ئادەم كۈچى تېجەپ قىلىندى؛ ئىنچىكە ئىگىرىش سېخىدا 1/3 قىسمىغا يېقىن خىراجەت تېجەپ قىلىندى. مۇشۇنداق بولۇپلا قالماي، يەنە بىز رەخت توقۇش كەسىپىدىكى خوجايىنلارغا تاپشۇرۇپ بېرىدىغان يىپنىڭ سۈپىتىمۇ يېڭى ماشىنا ئىشلىتىلىشى بىلەن زور دەرىجىدە ياخشىلاندى، شۇڭلاشقا توقۇپ چىقىرىلغان رەخت ئىلگىرىكى كونا ماشىنىدا ئىگىرىلگەن يىپتا توقۇلغان رەختكە قارىغاندا كۆپ ياخشىلاندى.»(206)

زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئا. رېدگرېيۋ بۇ توغرىدا مۇنداق دەيدۇ:

«ئىشلەپچىقىرىش مىقدارى ئېشىش بىلەن بىرگە ئىشچىلار تېز سۈرئەتتە ئازايدى؛ يېقىندىلا يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرى يەنە ئادەم قىسقارتىشنى باشلىدى، ھېلىھەم توختىماي قىسقارتىۋاتىدۇ؛ بىرنەچچە كۈن ئىلگىرى روچدېلغا يېقىن جايدا تۇرۇشلۇق بىر ئوقۇتقۇچى ماڭا مەكتەپتە قىز ئوقۇغۇچىلارنىڭ سانى زور دەرىجىدە ئازلاپ كەتكەنلىكىنى، بۇنىڭغا كرىزىس بېسىمى سەۋەبلىك بولۇپلا قالماي، يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىكى ماشىنىلارنىڭ ئىسلاھ قىلىنغانلىقى سەۋەب بولغانلىقىنى، ماشىنا ئىسلاھ قىلىنغاندىن كېيىن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 70 نەپەر يېرىم كۈنلۈك ئىشچى قىسقارتىلغانلىقىنى دېدى.»(207)

(206) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 108-بەت ۋە كېيىنكى بەتلەر.

(207) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 109-بەت. پاختىچىلىق كرىزىسى مەزگىلىدە، ماشىنىلارنىڭ تېز سۈرئەتتە ئىسلاھ قىلىنىشى ئەنگلىيە فابرىكا خوجايىنلىرىغا ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى ئاياغلاشقاندىن كېيىن دۇنيا بازىرىنى تېزلىكتە ئۆز تاۋارلىرى بىلەن تولدۇرۇۋېتىش شارائىتى يارىتىپ بەردى. 1866-يىلنىڭ كېيىنكى يېرىمىغا كەلگەندە، گەزلىمىلەر سېتىلمايدىغان ھالغا چۈشۈپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ تاۋارلارنى ھاۋالە قىلىپ سېتىش ئۈچۈن جۇڭگو ۋە ھىندىستانغا يۆتكەشكە باشلىدى، بۇ ھال تەبىئىكى تاۋار بىلەن تويۇنۇشنى تېخىمۇ ئېغىرلاشتۇرۇۋەتتى. 1867-يىلنىڭ بېشىدا، فابرىكا خوجايىنلىرى قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئۆزلىرى ئادەتلەنگەن ۋاستىنى قوللاندى، يەنى ئىش ھەققىنى 5% تۆۋەنلەتتى. ئىشچىلار قوزغىلىپ بۇنىڭغا قارشىلىق كۆرسەتتى ھەمدە بىردىنبىر چىقىش يولى ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىش، ھەپتىدە تۆت كۈن ئىشلەش (بۇ نەزەرىيە جەھەتتىن تامامەن توغرا ئىدى) دەپ جاكارلىدى. ئۆزىنى سانائەت قوماندانى دەپ ئاتىغان بۇ كىشىلەر ئۇزۇن ۋاقىت قارشىلىق كۆرسەتكەندىن كېيىن شۇنداق قارار چىقىرىشقا مەجبۇر بولدى، ئەمما بەزى جايلاردا ئىش ھەققى 5% تۆۋەنلىتىلدى، بەزى جايلاردا بولسا تۆۋەنلىمىدى.

تۆۋەندىكى جەدۋەل[347] ئامېرىكا جەنۇبىي-شىمال ئۇرۇشىنىڭ تۆرتكىسىدە ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىدە كېلىپ چىققان ماشىنا ئىسلاھاتىنىڭ ئومۇمىي نەتىجىسىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

فابرىكا سانى

| | 1856-يىلى | 1861-يىلى | 1868-يىلى |
|---|---|---|---|
| ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس | 2046 | 2715 | 2 405 |
| شوتلاندىيە | 152 | 163 | 131 |
| ئىرېلاندىيە | 12 | 9 | 13 |
| قوشما پادىشاھلىق | 2210 | 2887 | 2 549 |

پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ماشىنىسىنىڭ سانى

| | 1856-يىلى | 1861-يىلى | 1868-يىلى |
|---|---|---|---|
| ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس | 275 590 | 368 125 | 344 719 |
| شوتلاندىيە | 21 624 | 30 110 | 31 864 |
| ئىرېلاندىيە | 1 633 | 1 757 | 2 746 |
| قوشما پادىشاھلىق | 298 847 | 399 992 | 379 329 |
| **ئۇرچۇقلار سانى** | | | |
| ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس | 25818576 | 28352125 | 30478228 |
| شوتلاندىيە | 2041129 | 1915398 | 1397546 |
| ئىرېلاندىيە | 150512 | 119944 | 124240 |
| قوشما پادىشاھلىق | 28010217 | 30387467 | 32000014 |
| **ئىشلەۋاتقان ئىشچىلار سانى** | | | |
| ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس | 341170 | 407598 | 357052 |
| شوتلاندىيە | 34698 | 41237 | 39809 |
| ئىرېلاندىيە | 3345 | 2734 | 4203 |
| قوشما پادىشاھلىق | 379213 | 451569 | 401064 |

روشەنكى، 1861-يىلدىن 1868-يىلىغا قەدەر پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسىدىن 338ى ئازايغان، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقى نىسبەتەن يۇقىرى، كۆلىمى بىرقەدەر چوڭ ماشىنىلار ئاز ساندىكى كاپىتالىستلار قولىغا تۇپلانغان. پار كۈچى بىلەن



ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ماشىنىسىدىن 20 مىڭ 663ى ئازايغان؛ ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا مەھسۇلات مىقدارى ئاشقان، بۇنىڭدىن ئىلغارلاشتۇرۇلغان بىر توقۇش ماشىنىسى ئىشلەپچىقىرىدىغان مەھسۇلات كونا توقۇش ماشىنىسىنىڭكىدىن خېلىلا كۆپ بولغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئاخىرىدا، 1 مىليون 612 مىڭ 547 ئۇرچۇق كۆپەيگەن، ئەمما ئىشلەۋاتقان 50 مىڭ 505 ئىشچى قىسقارتىلغان. شۇڭا ماشىنىلارنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۈچقاندەك ئىلغارلاشتۇرۇلۇشى ئارقىسىدا پاختىچىلىق كرىزىسى ئىشچىلارنىڭ شىلىسىدىن داۋاملىق بېسىپ، ئىشچىلارنىڭ «ۋاقىتلىق» نامراتلىقى ئېغىرلاشقان ھەم ئۇزۇن داۋاملاشقان.

ئەمما، ماشىنا غايەت كۈچلۈك رىقابەتچى بولۇپلا قالماستىن، يەنە ياللانما ئىشچىلارنى ھەرۋاقىت «ئوشۇقچە» كۆچكە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ. ئۇ يەنە تېخى كاپىتال تەرىپىدىن ياللانما ئىشچىلارغا قارشى دۈشمەن كۈچ دەپ ئاشكارا ۋە قەستەن جاكارلاندى ھەمدە ئىشلىتىلدى. ماشىنا ئىشچىلارنىڭ كاپىتال مۇستەبىتلىكىگە قارشى دەۋرىيلىك قوزغىلاڭلىرى ۋە ئىش تاشلاش ھەرىكەتلىرىنى باستۇرىدىغان ئەڭ كۈچلۈك قورالغا ئايلاندى.(208) گاسكېلنىڭ سۆزى بويىچە ئېيتقاندا، پار ماشىنىسى باشتىلا «ئادەم كۈچى»نىڭ رەقىبى بولغانىدى،[348] ئۇ كاپىتالىستلارغا ئىشچىلارنىڭ كۈندىن كۈنگە ئۆلغىيىۋاتقان، ئەمدىلا يولغا قويۇلۇۋاتقان زاۋۇت تۈزۈمىنى خەۋپلىك ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويۇش ئېھتىمالى بولغان

(208) «تاش ئەينەك ۋە ئادەتتىكى ئەينەك كەسىپىدە، خوجايىن بىلەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئاستا خاراكتېرلىك ئىش تاشلاش بىلەن باراۋەر.» شۇڭلاشقا، ئاساسلىق مەشغۇلاتى ماشىنا بىلەن تاماملىنىدىغان ئەينەك پرېسلاش ئىشخانا قول سانائىتى تەرەققىي قىلىشقا باشلىدى. نيۇكېستلدىكى بىر شىركەت ئىلگىرى يىلىغا 350 مىڭ قاداق پۇۋلىمە تاش ئەينەك ئىشلەپچىقىراتتى، ھازىر 3 مىليون 500 قاداق پرېسلانغان ئەينەك ئىشلەپچىقىرىدىغان بولدى. («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىل نەشرى 262-، 263-بەتلەر)

ئاشۇ تەلەپلىرىنى بىتچىت قىلىش ئىمكانىيىتى يارىتىپ بېرىدۇ.(209) بىر تارىخ كىتاب يېزىپ، 1830-يىلدىن بۇيان يارىتىلغان نۇرغۇنلىغان كەشپىياتلارنىڭ پەقەت كاپىتالنىڭ ئىشچىلار قوزغىلىڭىغا تاقابىل تۇرىدىغان قورالى سۈپىتىدىلا مەيدانغا كەلگەنلىكىنى چۈشەندۈرگىلى بولىدۇ. بىز ئالدى بىلەن ئاپتوماتىك ئۇرچۇقلۇق ئىگىرىش ماشىنىسىنى ئويلايمىز، چۈنكى ئۇ ئاپتوماتىك سىستېمىدىن ئىبارەت يېڭى دەۋر ئاچقان.(210)①

پار بازغىنىنىڭ كەشپىياتچىسى نېسمىس سانائەت بىرلەشمىسىنىڭ تەكشۈرۈش كومىتېتىغا بەرگەن گۇۋاھلىق سۆزىدە، 1851-يىلى ماشىنسازلىق ئىشچىلىرى ئۇزاق مۇددەت ئىش تاشلىغانلىقتىن قوللانغان ماشىنىلارنى يېڭىلاش ئىشى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ:

«بىزنىڭ ھازىرقى مېخانىكا يېڭىلاش ئىشىمىزنىڭ ئالاھىدىلىكى—ئاپتوماتىك سايمانلارنى قوللىنىش. ھازىر بىر مېخانىكا ئىشچىسىنىڭ قىلىدىغان ئىشى ئۆزى ئىشلەش ئەمەس، بەلكى ماشىنىنىڭ كارامەت ياخشى ئەمگىكىگە قاراش ۋە ئۇنى باشقۇرۇش، ھەرقانداق ئوغۇل بالا بۇنداق ئىشنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالايدۇ. پۈتۈنلەي ئۆز ھۈنىرىگە تايىنىدىغان ئۇنداق ئىشچىلار ھازىر بىر چەتتە قالدى. ئىلگىرى مەن تۆت بالىنى بىر مېخانىكا ئىشچىسى ئورنىدا ئىشلەتكەنىدىم. بۇ يېڭى مېخانىكلار بىرلەشتۈرۈلگەندىن كېيىن، قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ سانىنى 1500دىن 750 كە قىسقارتتىم. نەتىجىدە پايدامىز زور دەرىجىدە ئاشتى.»[351]

يۇر رەختكە گۈل بېسىش كەسپىدىكى بىر گۈل بېسىش ماشىنىسى

(209) گاسكېل «ئەنگلىيىنىڭ سانائەت ئاھالىسى» 1833-يىل لوندون نەشرى34-، 35-بەتلەر.[349]

(210) فېربېرن ئەپەندىنىڭ ماشىنسازلىق زاۋۇتىدا ئىشچىلار ئىش تاشلىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ ماشىنسازلىقتا ئىنتايىن مۇھىم بولغان، ئەمەلىي ئىشلىتىلىدىغان ماشىنىلارغا دائىر بەزى ئۇسۇللارنى ياراتقان.[350]

① مۇشۇ تومنىڭ 732-736-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

«ناھايەت، كاپىتالىستلار ئىلىم-پەنگە يۆلىنىش ئارقىلىق بۇنداق چىدىغۇسىز قۇللۇق (يەنى ئىشچىلار بىلەن تۈزگەن، كاپىتالىستلارغا يۈك ھېسابلىنىدىغان توختام شەرتلىرى)دىن قۇتۇلماقچى بولۇشتى، ئۇلار ناھايىتى تېزلا ئۆزلىرىنىڭ قانۇنلۇق ھوقۇقىنى، يەنى مېڭە ئارقىلىق تەننىڭ باشقا قىسىملىرىنى باشقۇرىدىغان ھوقۇقىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈۋالدى.»

ئۇ بىر قېتىملىق ئىش تاشلاش بىۋاستە سەۋەبكار بولغان يىپ پاتلاشقا ئائىت بىر كەشپىيات توغرىسىدا سۆزلەپ مۇنداق دەيدۇ:

«بىر توپ نارازى كىشىلەر ئۆزلىرىچە كونا ئىش تەقسىماتى لىنىيىسىدە بۇزۇلماس ئىستېھكام ھاسىل قىلدۇق دەپ قاراشتى، ئەمما ئىككى قانىتى زامانىۋى مېخانىكا تاكتىكىسىنىڭ قورشاۋىدا قالغانلىقىنى سەزگىنىدە، ئۇلارنىڭ مۇداپىئە ۋاستىسىنىڭ قىلچە رولى قالمىغانىدى. ناھايەت ئۇلار ئامالسىز تەسلىم بولدى.»

ئۇ ئاپتوماتىك ئۇرچۇقلۇق ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ كەشىپ قىلىنىشى توغرىسىدا توختالغاندا مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇنىڭ بۇرچى سانائەت سىنىپلىرى ئوتتۇرىسىدىكى تەرتىپنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش ئىدى… بۇ كەشپىيات بىز شەرھلەپ ئۆتكەن بىر نەزەرىيىنى، يەنى كاپىتال ئىلىم-پەننى ئۆزى ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرماقچى بولغاندا، ھەمىشە ئەمگەكنىڭ ئىسيانچى قوللىرىنى ئىتائەتتە بولۇشقا مەجبۇرلايدۇ دېگەننى ئىسپاتلاپ بەردى.»(211)

يۇرنىڭ بۇ ئەسىرى گەرچە فابرىكا تۈزۈمى تېخى تازا تەرەققىي قىلمىغان 1835 -يىللىرى نەشر قىلىنغان بولسىمۇ، ئەمما بۇ ئەسەرگە سادىدا سېنىكىزم[96] سىڭدۈرۈلگەنلىكى ئۈچۈنلا ئەمەس، يەنە كېلىپ ئۇ

(211) يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 367—370-بەتلەر.

كاپىتال كالىلىسىدىكى تېپىقىسىز زىددىيەتنى سەبىيلەرچە ئېچىپ بەرگەنلىكى ئۈچۈن، فابرىكا روھىنىڭ تىپىك ئىپادىسىنى ھېلىھەم يوقاتمىغان. مەسىلەن، ئاپتور ئالدى بىلەن: كاپىتال ئۆزى باقىدىغان ئىلىمپەن ئارقىلىق «ھەمىشە ئەمگەكنىڭ ئىسيانچى قوللىرىنى ئۆزىگە ئىتائەتتە بولۇشقا مەجبۇرلايدۇ» دېگەن «نەزەرىيە»نى شەرھلەپ ئۆتىدۇ، ئارقىدىنلا غەزەپ بىلەن مۇنداق دەيدۇ:

«بەزىلەر مەلۇم جەھەتتىن مېخانىكا فىزىكىسىنى ئەيىبلەپ، ئۇ باي كاپىتالىستلارنىڭ مۇستەبىتلىكىگە ياردەم بېرىۋاتىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ نامرات سىنىپنى ئېزىدىغان قورالى بولۇپ قېلىۋاتىدۇ، دەپ كايىشتى.»

ئۇ ماشىنا ئۈچقاندەك تەرەققىي قىلسا ئىشچىلارغا قانداق پايدىسى بولىدىغانلىقىنى تەرەپدەتەرەپتىن تەرغىپ قىلغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىشى ۋە ئىش تاشلىشى قاتارلىقلار ماشىنا تەرەققىياتىنى تېزلىتىدۇ دەپ ئىشچىلارنى ئاگاھلاندۇردى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

زوراۋانلىققا تايانغان بۇنداق ئاسىيلىق ئىنساننىڭ يىراقنى كۆرەلمەسلىكتەك ئەڭ پەسكەشلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئادەم ئۆز ئورىسىنى ئۆزى كولايدۇ.

بۇنىڭ ئەكسىچە، ئۇ كىتابىنىڭ ئالدىنقى بىرنەچچە بەتلىرىدە مۇنداق دېگەنىدى:

«ناۋادا ئىشچىلارنىڭ خاتا قارىشى تۈپەيلى كېلىپ چىققان كەسكىن توقۇنۇش ۋە ئۈزۈلۈشلەر بولمىسىدى، فابرىكا تۈزۈمىنىڭ تەرەققىياتى تېخىمۇ بەكرەك تېز بولاتتى، مۇناسىۋەتلىك تەرەپلەرگە تېخىمۇ زور نەپ تېگەتتى.»

ئارقىدىنلا ئۇ يەنە مۇنداق خىتاب قىلىدۇ:



«بىرىتانىيە فابرىكا رايونىدىكى ئاھالىلەرگە نىسبەتەن تەبرىكلەشكە ئەرزىيدىغىنى شۇكى، مېخانىكلارنىڭ يېڭىلىنىشى پەقەت پەيدىنپەي ئەمەلگە ئاشتى.»

ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

«ماشىنىلار سەۋەبىدىن يېشىغا يەتكەن بىر قىسىم ئىشچىلار چەتكە قېقىلىپ، ئۇلارنىڭ سانى ئەمگەك ئېھتىياجىدىن ئېشىپ كەتتى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى تۆۋەنلەپ كەتتى، دەپ ماشىنىلارنى ئەيىبلەش ئادالەتسىزلىك. ئەمما ماشىنا باللار ئەمگىكىگە چوشكەن ئېھتىياجنى ئاشۇردى، شۇنىڭ بىلەن باللار ئەمگىكىنىڭ ئىش ھەققى نىسبىتى يۇقىرى كۆتۈرۈلدى.»

يەنە بىر جەھەتتىن، بۇ بەزلەمچى بالا ئىشچىلارنىڭ تۆۋەن ئىش ھەققىنى مۇنداق ئاقلايدۇ: «بۇ ئاتائانىلارنىڭ ئۆز باللىرىنى فابرىكىلارغا بەك بالدۇرلا ئەۋەتىشكە توسالغۇ بولدى.» پۈرنىڭ بۇ ئەسىرى پۈتۈنلەي چەكلىمىسى يوق خىزمەت كۈنىنى قوغدايدىغان بىر ئاقلاش خېتىدىن ئىبارەت. قانۇندا 13 ياشلىق باللار ھەركۈنى 12 سائەتتىن ئوشۇق ئەمگەك قىلىشقا بولمايدۇ دەپ بەلگىلەنگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ بۇ لىبېرالىزمچە قەلبى ئوتتۇرا ئەسىردىكى ئەڭ زۇلمەتلىك دەۋرلەرنى ئەسلەپ قالدى. ئەمما ئۇ بۇنىڭلىق بىلەن ئىشچىلارنى تەڭرىگە سېغىنىشقا دەۋەت قىلىشتىن قالمىدى، چۈنكى تەڭرى ماشىنا ئارقىلىق ئىشچىلارنى «ئۆزلىرىنىڭ ئۆلمەس مەنپەئىتى ئۈستىدە ئويلانغۇدەك بوش ۋاقىتقا ئىگە قىلغان»مىش.(212)

(212) يۈر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 368-، 7-، 370-، 280-، 321-، 322-، 281- ۋە 475-بەتلەر

## 6. ماشىنا چەتكە قاققان ئىشچىلارنىڭ تۆلەمگە ئېرىشىدىغانلىقى توغرىسىدىكى نەزەرىيە

بۇرژۇئازىيىنىڭ جامىس مىل، ماك كۇللوخ، تورىرېنس، سېنىيور، جون ستيۇئارت مىل قاتارلىق بىر تۈركۈم ئىقتىسادشۇناسلىرى ئىشچىلارنى سىقىپ چىقارغان بۇ ماشىنىلار ھەممىشە شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە يەنە كېلىپ مۇقەررەر ھالدا شۇنىڭغا ماس كاپىتالنى يۇلۇپ چىقىدۇ-دە، سىقىپ چىقىرىلغان بۇ ئىشچىلار ئەسلىي سانى بىلەن ياللىنىدۇ، دەپ كېسىپلا ئېيتتى.(213)

مەسىلەن، كاپىتالىست ھەربىرىنىڭ يىللىقىنى 30 فوند ستېرلىڭغا توختىتىپ، بىر تام قەغەز ئىشخانىسىغا 100 ئىشچى ياللىدى، دەپ پەرەز قىلايلى. شۇڭا ئۇ ھەر يىلى چىقىم قىلىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال جەمئىي 3000 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. ھازىر ئۇ 50 ئىشچىنى ئىشتىن بوشىتىۋېتىپ، قالغان 50 ئىشچىنى 1500 فوند ستېرلىڭغا سېتىۋالغان ماشىنىدا مەشغۇلات قىلىشقا ياللىدى. چۈشىنىشكە ئاسان بولۇشى ئۈچۈن، بىز زاۋۇت ئۆيى، كۆمۈر دېگەنلەرنى تىلغا ئېلىپ ئولتۇرمايمىز. يەنە ھەر يىلى سەرپ بولىدىغان خام ئەشيانى يەنىلا 3000 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلايلى.(214) بۇنداق شەكىل ئۆزگىرىشلەردىن ھەرقانداق كاپىتال «بوشىتىلىپ» چىقامدۇ؟ كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بويىچە بولغاندا، چىقىم قىلىنغان جەمئىي 6000 فوند ستېرلىڭنىڭ

---

(213) دەسلەپتە رىكاردومۇ مۇشۇنداق قاراشتا بولغانىدى، ئەمما ئۇ كېيىنچە ئىلمىي، ئادىل پوزىتسىيىدە بولغاچقا ھەممە ھەقىقەتنى قىزغىن سۆيگەچكە، بۇنداق قاراشتىن ئۆزۈل-كېسىل ياندى. «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق پرىنسىپى» 31-باب «ماشىنا توغرىسىدا»غا قاراڭ.

(214) دىققەت، مەن يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئۇسۇلى بويىچە مىسال ئالدىم.



يېرىمى ئۆزگەرمەس كاپىتال، يېرىمى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولاتتى. ئەمدىلىكتە بۇ ئومۇمىي سوممىنىڭ 4500 فوند ستېرلىڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال (3000 فوند ستېرلىڭ خام ئەشياغا، 1500 فوند ستېرلىڭ ماشىنىغا سەرپ قىلىنىدۇ)، 1500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولىدۇ. ئۆزگىرىشچان قىسمى ياكى جانلىق ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان كاپىتال قىسمى ئەمدى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ يېرىمى بولماستىن بەلكى 1/4 قىسمى ھېسابلىنىدۇ. بۇ يەردە كاپىتال بوشىتىلغىنى يوق، بەلكى ئەمگەك كۈچى بىلەن قايتا ئالماشتۇرغىلى بولمايدىغان بىر خىل شەكىلدە بوغۇلغان، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلانغان. ناۋادا باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىسە، 6000 فوند ستېرلىڭ كاپىتالغا ئەمدى 50 نەپەردىن كۆپ ئىشچى ياللىغىلى بولمايدۇ. ماشىنا ھەربىر قېتىم ييڭىلانسا، بۇ كاپىتال ياللىغان ئىشچىلارمۇ ئازىيىپ بارىدۇ. ئەگەر يېڭى ئىشلىتىلگەن ماشىنىغا كەتكەن خىراجەت ماشىنا سىقىپ چىقارغان ئەمگەك كۈچى ۋە ئەمگەك سايمانلىرىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىدىن ئاز بولسا، مەسىلەن، 1500 فوند ستېرلىڭ ئەمەس بەلكى 1000 فوند ستېرلىڭ بولسا، ئۇنداقتا بۇ 1000 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھالىتىدىن ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلىنىدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا بوغۇلىدۇ-دە، 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال بوشىتىلىدۇ. ئەگەر يىللىق ئىش ھەققى ئوخشاش دەپ پەرەز قىلساق، 50 ئىشچى ئىشتىن بوشىتىلغان ئەھۋالدا، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ تەخمىنەن 16 نەپەر، ئەمەلىيەتتە 16 نەپەردىن خېلىلا ئاز ئىشچىنىڭ ئىشقا ئورۇنلىشىش فوندى بولۇپ شەكىللىنىدۇ، چۈنكى 500 فوند ستېرلىڭنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ بىر قىسمىنى قايتا ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش، يەنە بىر قىسمىنى پەقەت ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇش كېرەك.

ناۋادا يەنە يېڭى ماشىنىنىڭ ياسىلىشى بىلەن سانى نىسبەتەن

كۆپ مېخانىكلار ياللىنىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، بۇنى ئىشتىن بوشىتىلغان تام قەغەز ئىشچىلىرىغا بېرىلگەن تۆلەم دەپ ھېسابلاشقا بولامدۇ؟ ئەڭ ياخشى ئەھۋالدا، يېڭى ماشىنا ياساش ئۈچۈن ياللانغان ئىشچىلار يېڭى ماشىنىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى بىلەن سىقىپ چىقىرىلغان ئىشچىلاردىنمۇ ئاز بولىدۇ. بۇ 1500 فوند ستېرلىڭ ئىلگىرى پەقەت ئىشتىن بوشىتىلغان تام قەغەز ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققىگىلا ۋەكىللىك قىلاتتى، ماشىنا ئىشلىتىلگەن ھازىرقى ئەھۋالدا: 1. ماشىنا ياساشقا كەتكەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى؛ 2. ماشىنا ياسايدىغان مېخانىكلارنىڭ ئىش ھەققى؛ 3. ئۇلارنىڭ «خوجايىنى» سۈزۈۋالغان قوشۇمچە قىممەت قاتارلىقلارغا ۋەكىللىك قىلىدى. ئىككىنچىدىن، ماشىنا ياسىلىپ پۈتسىلا، كاردىن چىققىچە قايتا يېڭىلاش ھاجەتسىز. شۇڭا، سان جەھەتتىن قوشۇلۇۋاتقان مېخانىك ئىشچىلارنى داۋاملىق ياللاش ئۈچۈن، تام قەغەز خوجايىنى ماشىنىلارنى بىر-بىرلەپ ئىشلىتىپ ئىشچىلارنى سىقىپ چىقىرىشى كېرەك.

ئاشۇ ئاقىلغۇچىلار ئەمەلىيەتتە كاپىتالنى ھەرگىزمۇ مۇشۇنداق ئۇسۇلدا بوشىتىشنى كۆرسەتمەكچى ئەمەس. ئۇلارنىڭ كۆزدە تۇتقىنى بوشىتىلىپ چىققان ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرى. مەسىلەن، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئەھۋالدا، ماشىنا پەقەت 50 ئىشچىنى بوشىتىپ چىقىپ، ئۇلارنى «ئىختىيارىي ئورۇنلاشتۇرۇلىدىغان» ھالغا چۈشۈرۈپلا قالماستىن، يەنە ئۇلارنىڭ قىممىتى 1500 فوند ستېرلىڭلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئۈزۈپ تاشلىدى، شۇنىڭ بىلەن بۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىمۇ «بوشىتىلدى»، بۇنى ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇ. شۇڭا، ماشىنىنىڭ ئىشچىلارنى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىچىدىن بوشىتىپ چىقىرالىشىدەك ئاددىي، ئەمما قىلچە ھەيران قالغۇچىلىكى يوق بۇ پاكىت ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ تىلى بويىچە ماشىنا ئىشچىلارنىڭ ئورنىدا تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى بوشىتىپ چىقتى ياكى ماشىنا تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى



ئىشچى ياللاشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتالغا ئايلاندۇردى دەپ ئىپادىلىدى. قارىغاندا، ھەرقانداق ئىش سىزنىڭ قانداق بايان قىلىشىڭىزغا قاراشلىق ئىكەن. يامان ئىشنى ياخشى گەپ بىلەن ياپقىلى بولىدىغانلىقى راست ئىكەن.[352]

مۇشۇ نەزەرىيىگە ئاساسلانغاندا، قىممىتى 1500 فوند ستېرلىڭلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىشتىن بوشىتىلغان 50 نەپەر تام قەغەز ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق قىممىتى ئاشقان كاپىتال بولىدۇ. شۇڭلاشقا بۇ 50 نەپەر ئىشچى مەجبۇرىي دەم ئېلىشقا قويۇپ بېرىلگەن ھامان، بۇ كاپىتالمۇ ئىشلىتىلمەيدۇ، ئەمما يېڭى «مەبلەغ سالىدىغان ئورۇن» تېپىلغىچە بىكارمۇ قالمايدۇ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان 50 كىشى ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئۇنى يېڭىباشتىن ئىستېمال قىلىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، مەيلى بۇرۇن ياكى كېيىن بولسۇن كاپىتال بىلەن ئىشچى ھامان تېپىشىدۇ، تۆلەم شۇ چاغدا ئىشقا ئاشىدۇ. دېمەك، ماشىنا تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىلغان ئىشچى تارتقان  ئازاب خۇددى بۇ دۇنيادىكى بايلىققا ئوخشاشلا ۋاقىتلىق بولىدۇ.

1500 فوند ستېرلىڭ سوممىسىدىكى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ھېچقاچان كاپىتال سۈپىتىدە ئىشتىن بوشىتىلغان ئىشچىلارغا قارشى تۇرغان ئەمەس. ئۇلارغا كاپىتال سۈپىتىدە قارشى تۇرغىنى ئەمدى ماشىنىغا ئۆزگەرگەن 1500 فوند ستېرلىڭ. ئىنچىكىلىك بىلەن تەكشۈرسەك شۇنى كۆرۈۋالالايمىزكى، 1500 فوند ستېرلىڭ ئىشتىن بوشىتىلغان 50 نەپەر ئىشچىنىڭ بىر يىلدا ئىشلەپچىقارغان تام قەغىزىنىڭ پەقەت بىر قىسمىغىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ، ئىشچىلار ياللىغۇچى قولىدىن بۇ بىر قىسمىنى ماددىي بۇيۇم شەكلىدە ئەمەس بەلكى نەق پۇل شەكلىدە ئىش ھەققىگە ھېسابلاپ ئالىدۇ. ئۇلار 1500 فوند ستېرلىڭغا ئايلاندۇرۇلغان بۇ تام قەغىزىگە ئوخشاش سوممىدىكى تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. شۇڭا، ئىشچىلارغا نىسبەتەن بۇ تۇرمۇش

ۋاسىتىلىرى كاپىتال ئەمەس، بەلكى تاۋار. ئىشچىلار ئۆزلىرى بولسا تاۋارلارغا نىسبەتەن ياللانما ئىشچى ئەمەس، بەلكى خېرىدار ھېسابلىنىدۇ. ماشىنا ئۇلارنى سېتىۋېلىش ھەرىكىتىدىن «بوشىتىپ» چىقاردى، دېمەك، ئۇلارنى سېتىۋالغۇچى ئورۇندىن غەيرىي سېتىۋالغۇچى ئورۇنغا ئالماشتۇردى. شۇڭلاشقا بۇ تاۋارلارغا چۈشىدىغان ئېھتىياج ئازىيىدۇ. بۇنىڭدىن باشقىچە بولمايدۇ. ئەگەر تەلەپنىڭ بۇنداق ئازىيىشى باشقا جەھەتلەردە ئېشىۋاتقان تەلەپ ئارقىلىق تولۇقلانمىسا، تاۋارنىڭ بازار باھاسى تۆۋەنلەپ كېتىدۇ. بۇنداق ئەھۋال بىرقەدەر ئۇزۇن ۋاقىت داۋاملاشسا، يەنە كېلىپ دائىرىسى بىرقەدەر كەڭ بولسا، مۇشۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ياللانغان ئىشچىلار ئىشتىن بوشىتىلىدۇ. كاپىتالنىڭ ئىلگىرى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن قىسمى باشقا شەكىل ئارقىلىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. بازار باھاسى تۆۋەنلىگەن ۋە كاپىتال يۆتكەپ كېتىلگەن چاغدا، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ياللانغان ئىشچىلارمۇ بىر قىسىم ئىش ھەققىدىن «بوشىتىلىپ» قالىدۇ. دېمەك، ئاقىلغۇچى ئەپەندىم ھەرگىزمۇ ماشىنا ئىشچىلارنى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىدىن بوشىتىپ چىقىرىش بىلەن بىر ۋاقىتتا بۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشچى يالالاشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتالغا ئايلاندۇرغان دېگەننى ئىسپاتلىماقچى ئەمەس؛ ئەكسىچە ئۆزىنىڭ سىناقلاردىن ئۆتكەن تەمىنات-تەلەپ قانۇنىيىتىدىن پايدىلىنىپ، ماشىنا ئىشچىلارنى ماشىنا ئىشلىتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىنلا ئەمەس، يەنە كېلىپ ماشىنا ئىشلىتىلمىگەن ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىنمۇ كوچىغا چىقىرىۋېتىدۇ دېگەننى ئىسپاتلايدۇ.

ئىقتىسادشۇناسلىق جەھەتتىكى ئۇمىدۋارلىقتىن بۇرمىلانغان ھەقىقىي پاكىت مانا مۇنداق: ماشىنا سىقىپ چىقارغان ئىشچىلار ئىشخانىلاردىن ئەمگەك بازىرىغا ھەيدىلىپ، ئۇ يەردە كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ باشقۇرۇشنى كۈتۈپ تۇرغان ئەمگەك كۈچى سانىنى كۆپەيتتى.



ماشىنىنىڭ بۇ خىل رولى بۇ يەردە ئىشچىلار سىنىپىغا بېرىلگەن تۆلەم دېيىلگەن، ئەمەلىيەتتە دەل بۇنىڭ ئەكسىچە ئۇ ئىشچىلارغا ئۇرۇلغان ئىنتايىن قورقۇنچلۇق قامچا،① بىز بۇنى 7-بۆلۈمدە كۆرۈپ ئۆتىمىز. بۇ يەردە پەقەت مۇنداق بىر نۇقتىنى قەيت قىلىپ ئۆتىمىز: بىر سانائەت تارمىقىدىن چىقىرىۋېتىلگەن ئىشچى ئەلۋەتتە يەنە بىر سانائەت تارمىقىدىن ئىش ئىزدىسە بولىدۇ. ئەگەر ئىش تاپالىسا، ئۇلار ۋە ئۇلار بىلەن بىر يولى بوشىتىلغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئوتتۇرىسىدا يېڭىدىن مۇناسىۋەت باغلىنىدۇ، ئۇنداقتا، بۇ يەردە ۋاسىتىچىلىك رول ئوينىغىنى ھەرگىزمۇ ئىلگىرى ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىپ بولغان، ئەمدىلىكتە ماشىنىغا ئايلانغان كاپىتال ئەمەس، بەلكى مەبلەغ مەيدانىغا قىسىلىپ كىرىۋاتقان يېڭىدىن قوشۇلغان كاپىتال. يەنە كېلىپ شۇنداق بولغان تەقدىردىمۇ ئۇلارنىڭ ئىستىقبالى نەقەدەر قاراڭغۇ! ئىش تەقسىماتى تۈپەيلى مۇكچىيىپ كەتكەن بۇ بىچارە كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئەسلىدىكى ئەمگەك دائىرىسىدىن ئايرىلغان زامات قىممىتىنى يوقىتىدۇ، ئۇلار ئامالسىزلىقتىن ئاز ساندىكى دەرىجىسى تۆۋەن بولغان ئادەم ئېششەپتېشىپ تۇرىدىغان، ئىش ھەققى تۆۋەن ئەمگەك ئورۇنلىرىغا بېرىپ چىقىش يولى ئىزدەيدۇ.(215) ئىككىنچىدىن، ھەربىر سانائەت تارمىقى ئۆز تارمىقىغا نورمال ئادەم تولۇقلاش ۋە كۆپەيتىش ئۈچۈن يىلدا بىر تۈركۈم يېڭى

(215) رىكاردو ئېقىمىدىكىلەردىن بىرەيلەن ژ. ب. سايىنىڭ بۇ مەسىلە توغرىسىدىكى تۇتۇرۇقسىز سۆزلىرىگە ئېتىراز بىلدۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: «ئىش تەقسىماتى تەرەققىي قىلغان جايلاردا، ئىشچىنىڭ ماھارىتى پەقەت ئىشچى شۇ ماھارەتنى ئۆگەنگەن ئالاھىدە تارماقتىلا ئەسقاتىدۇ؛ ئىشچىنىڭ ئۆزى بىر ماشىنا. شۇڭلاشقا، ھەر نەرسىدە ئۆز دەرىجىسىنى تېپىش خاھىشى بولىدۇ دەپ خۇددى شاتۇتىدەك توختىماي ۋالاقلاشنىڭ قىلچە پايدىسى يوق. ئەتراپىمىزغا نەزەر سېلىشىمىز شەرتكى، نەرسىلەرنىڭ ئۇزاق ۋاقىتقىچە ئۆز دەرىجىسىنى تاپالمايدىغانلىقىنى؛ تاپقان تەقدىردىمۇ شۇ جەريان باشلانغان چاغدىكى دەرىجىدىنمۇ تۆۋەن بولىدىغانلىقىنى بايقايمىز.»(«تەلەپنىڭ ماھىيىتىگە ئائىت پرىنسىپلار توغرىسىدا» 1821-يىل لوندون نەشرى 72-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 1178-1180-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كىشلەرنى قوبۇل قىلىپ تۇرىدۇ. ماشىنا مەلۇم سانائەت تارمىقىدا ھازىرغا قەدەر ئىشلەۋاتقان بىر قىسىم ئىشچىلارنى بوشىتىپ چىقارغان ھامان، تولۇقلىما قىلىنغان بۇ ئادەملەر يېڭىباشتىن تەقسىم قىلىنىدۇ ۋە باشقا ئەمگەك تارماقلىرىغا يۇرۇشىدۇ، ھالبۇكى دەسلەپ بەدەل بەرگەنلەرنىڭ تولىسى شۇ ئۆتكۈنچى دەۋردە خارابلىشىپ ھالاك بولىدۇ.

قىل سىغمايدىغان بىر پاكىت شۇكى: ماشىنا ئەسلىدىلا ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن بوشىتىلىپ چىقىشىغا جاۋابكار ئەمەس. ماشىنا ئۆزى ئىگىلىگەن تارماقنىڭ مەھسۇلاتىنى ئەرزانلاشتۇردى، مەھسۇلات مىقدارىنى ئاشۇردى، تېخى ئەڭ دەسلەپتە باشقا سانائەت تارماقلىرى ئىشلەپچىقارغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارىدىمۇ ئۆزگىرىش پەيدا قىلمىغان. شۇڭا، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ غەيرىي ئەمگەكچى ئىسراپ قىلىۋەتكەن غايەت زور قىسمىنى پۈتۈنلەي تىلغا ئالمىغاندىمۇ، ماشىنىلار ئىشلىتىلگەندىن كېيىن، جەمئىيەتتە ئىشتىن بوشىتىلماقچى بولغان ئىشچىلار ئىشلىتىدىغان تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىلگىرىكىدەكىلا كۆپ بولدى، ياكى تېخىمۇ كۆپ بولدى، ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ ئاقلاش نەزەرىيىسىنىڭ ئاساسىي نۇقتىسى ئەنە شۇ! ماشىنىنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشىدىن ئايرىۋەتكىلى بولمايدىغان زىددىيەت ۋە قارشىلىق مەۋجۇت ئەمەس. چۈنكى بۇ زىددىيەت ۋە قارشىلىق ماشىنىنىڭ ئۆزىدىن پەيدا بولمىغان، بەلكى ماشىنىنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشىدىن شەكىللەنگەن! چۈنكى ماشىنىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئېيتقاندا ئۇ ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشى ئەمگەك كۈنىنى ئۇزارتىدۇ؛ چۈنكى ماشىنا ئەسلىدە ئەمگەكنى يېنىكلەشتۈرىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشى ئەمگەك سىجىللىقىنى يۇقىرى كۆتۈرىدۇ؛ چۈنكى ماشىنا ئەسلىدە ئادەمنىڭ تەبىئىي كۈچ ئۈستىدىن غەلىبە قىلغانلىقى، ئەمما ئۇنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشى ئادەمنى تەبىئىي كۈچكە قۇل قىلىدۇ؛



چۈنكى ماشىنا ئەسلىدە ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ بايلىقىنى كۆپەيتىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشى ئىشلەپچىقارغۇچىنى قۇتقۇزۇشقا موھتاج بولغان نامراتقا ئايلاندۇرىدۇ ۋەھاكازالار. شۇڭا، بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرى ئاددىيلا قىلىپ، ماشىنا ئۈستىدىن ئېلىپ بارغان تەكشۈرۈش شۇنى ئېنىق ئىسپاتلاپ بەردىكى، بۇ روشەن زىددىيەتلەرنىڭ ھەممىسى پەقەتلا ئادەتتىكى بىر رېئال ھادىسە، شۇ زىددىيەتلەرنىڭ ئۆزىنى ئېلىپ ئېيتساق، ئۇلار نەزەرىيە جەھەتتىن زادىلا مەۋجۇت ئەمەس، دەپ جاكارلىغان بولدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار بۇ توغرىدا قايتا كاللا ئىشلىتىپ ئولتۇرمىسىمۇ بولىدىغان بولدى، ئۇلار تېخى قارشى تۇرغۇچىلارنى كالۋا دەپ ئەيىبلەپ، بۇ كىشلەر ماشىنىنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشىغا ئەمەس، بەلكى ماشىنىنىڭ ئۆزىگە قارشى تۇرۇۋاتىدۇ، دېيىشتى.

بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرى ماشىنىنىڭ كاپىتالىستىك تەتبىقلىنىشى جەريانىدىمۇ قىسقا ۋاقىتلىق قۇلايسىزلىق پەيدا بولىدىغانلىقىنى قەتئىي ئىنكار قىلمايدۇ؛ ئەمما قايسى بىر ئىزناكنىڭ كەينى تەرىپى بولمايدۇ؟ ئۇلارنىڭ نەزەرىدە، ماشىنىدىن كاپىتالىزمچە پايدىلىنىشتىن ئۆزگىچە پايدىلىنىش يولى يوقمىش. شۇڭا ئۇلار ماشىنىنىڭ ئىشچىنى ئىشقا سېلىشى بىلەن ئىشچىنىڭ ماشىنا ئىشلىتىشى بىر ئىش دەپ قارايدۇ. شۇڭا، كىمكى ماشىنىنى كاپىتالىزمچە تەتبىقلاشنىڭ ھەقىقىي قىياپىتىنى ئېچىپ تاشلىسا، شۇ كىشى ماشىنىنىڭ تەتبىقلىنىشىنى زادى خالىمايدۇ، ئۇ جەمئىيەت تەرەققىياتىنىڭ دۈشمىنى!(216) بۇ پۈتۈنلەي كاللا كېسەر بىل سايكسىنىڭ مەنتىقىسى:

---

(216) ماك كۇللوخ ئەنە شۇنداق ھاكاۋۇر ھاڭۋاقتىلىق كېسەلگە گىرىپتار بولغان ماھىرلارنىڭ بىرى. مەسىلەن، ئۇ سەككىز ياشلىق بالىدەك گودەك قىياپەتتە مۇنداق دەيدۇ: «ناۋادا ئىشچىلارنىڭ ماھارىتى بارغانسىرى ئېشىپ، ئۇلارنىڭ ئوخشاش مىقداردىكى ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز

«زاسىداتېل ئەپەندىلەر، بۇ سودىگەرلەر ھەقىقەتەن ئۆلتۈرۈلدى، ئەمما بۇ مېنىڭ سەۋەنلىكىمدىن ئەمەس، پىچاقنىڭ سەۋەنلىكى، مۇشۇنداق قىسقا ۋاقىتلىق موھتاجلىقنى دەپ پىچاق ئىشلىتىشنى چەكلەمدۇق ئەمدى؟ ئويلاپ بېقىڭلار! پىچاق بولمىسا، دېھقانچىلىق ۋە قول ھۈنەرۋەنچىلىك نېمە ئىش قىلسۇن؟ تاشقى كېسەللىكلەر ئوپېراتسىيىسىدە پىچاق ئىنسانلارغا بەخت ئاتا قىلمامتى، ئاناتومىيە ساھەسىدە، زىياپەتلەردە پىچاق ئەڭ مۇۋاپىق ياردەمچى ئەمەسمىدى؟ ناۋادا سىلەر پىچاق ئىشلىتىشنى چەكلىسەڭلار، بىزنى ياۋايىلىق دەۋرىنىڭ چوڭقۇر ھاڭلىرىغا ئىتتىرىۋەتكەن بولىسىلەر.»(216a)

گەرچە ماشىنىلار ئۆزلىرى ئىشلىتىلگەن ئەمگەك تارماقلىرىدىكى ئىشچىلارنى مۇقەررەر سىقىپ چىقارسىمۇ، ئەمما ئۇ باشقا ئەمگەك تارماقلىرىدا ئىش ئورنىنى كۆپەيتەلەيدۇ. ئەپسۇسكى، بۇ رولنىڭ ئاتالمىش تۆلەم نەزەرىيىسى بىلەن قىلچە ئورتاقلىقى يوق. چۈنكى ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان ھەرقانداق مەھسۇلات، مەسىلەن، ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان بىر يارد رەخت شۇ ماشىنا تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىلغان ئوخشاش خىلدىكى قول ھۈنەر مەھسۇلاتلىرىدىن ئەرزان بولىدۇ، شۇڭا بۇنىڭدىن مۇنداق بىر مۇتلەق قانۇنىيەت كېلىپ چىقىدۇ: ئەگەر ماشىنا ئىشلەپچىقارغان بۇيۇمنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ماشىنا ئورنىغا قول سانائەت ياكى ئىشخانا قول سانائىتى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي مىقدارى بىلەن تەڭلەشسە، ئۇنداقتا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ئومۇمىي مىقدارى ئازىيىدۇ. مۇقەررەركى، ئەمگەك

ئەمگەك ئارقىلىق بارغانسېرى كۆپلەپ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا پايدىلىق بولسىلا، ئۇنداقتا ئۇلارنىڭ مۇشۇنداق مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشەلىشىگە تازا ئۇنۇملۇك ياردىمى بولىدىغان ماشىنىدىن پايدىلىنىشىمۇ مۇقەررەر پايدىلىق بولىدۇ.»( ماك كۇللوخ «سىياسىي ئىقتىساد ئاساسلىرى» 1830-يىل لوندون نەشرى 182-بەت)

(216a) «ئىگىرىش ماشىنىسىنى ئىختىرا قىلغان كىشى ھىندىستاننى ۋەيران قىلدى، ئەمما بۇ بىز ئۈچۈن ئانچە مۇھىم ئەمەس.»( ئا. تيېر «مۈلۈك توغرىسىدا» [275-بەت] بۇ يەردە تيېر ئەپەندى ئىگىرىش ماشىنىسى بىلەن مېخانىك ئىگىرىش ئىستانوكىنى ئارىلاشتۇرۇپ قويغانلىقتىن، «ئەمما بۇ بىز ئۈچۈن ئانچە مۇھىم ئەمەس» دەيدۇ.



ۋاستىلىرىنى، مەسىلەن، ماشىنا، كۆمۈر قاتارلىقلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارىنىڭ كۆپىيىشى ماشىنا ئىشلەتكەندىن كېيىنكى ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئازىيىشىغا قارىغاندا ئاز بولىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات قولدا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات بىلەن ئوخشاشلا قىممەت، بەلكىم تېخىمۇ قىممەت بولىدۇ. لېكىن ئەمەلىيەتتە، سان جەھەتتە ئازايتىلغان ئىشچىلار ماشىنا ئارقىلىق ئىشلەپچىقارغان بۇيۇمنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ئۆزگىرىش بىلەنلا قالماي، بەلكى سىقىپ چىقىرىۋېتىلگەن قول ئەمگىكى بىلەن ئىشلەنگەن بۇيۇمنىڭ ئومۇمىي مىقدارىدىن خېلىلا ھالقىپ كېتىدۇ. ماشىنىدا 400 مىڭ يارد رەخت توقۇشقا ئىشلىتىلگەن ئىشچىنىڭ سانى قولدا 100 مىڭ يارد رەخت توقۇشقا ئىشلىتىلگەن ئىشچىنىڭ سانىدىن ئاز دەپ پەرەز قىلايلى. مەھسۇلات مىقدارى تۆت ھەسسە ئاشسا ئۇنىڭغا كېتىدىغان خام ماتېرىيالمۇ تۆت ھەسسە كۆپىيىدۇ، شۇڭلاشقا خام ماتېرىيال ئىشلەپچىقىرىشمۇ ئەسلىدىكىدىن تۆت ھەسسە ئېشىشى شەرت. بۇنىڭغا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك ۋاستىلىرىگە، مەسىلەن، زاۋۇت، كۆمۈر، ماشىنا قاتارلىقلارغا كەلسەك، بۇ نەرسىلەرنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئۇستىلەپ قوشۇلىدىغان ئەمگەكنىڭ ئېشىش ئېھتىمالىنىڭ چېكى ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات مىقدارى بىلەن ئوخشاش ساندىكى ئىشچىلار قولدا ئىشلەپچىقىرالايدىغان مەھسۇلات مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە قاراپ ئۆزگىرىدۇ.

روشەنكى، سانائەتنىڭ مەلۇم بىر تارمىقىدا ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېڭىيىشىگە ئەگىشىپ، مەزكۇر سانائەت تارمىقىغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى يەتكۈزۈپ بېرىدىغان تارماقنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى ئالدى بىلەن ئاشىدۇ. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ۋە ئەمگەك سىجىللىقى بەلگىلەنگەن ئەھۋالدا، ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇلىدىغان ئىشچىلار سانىنىڭ قانچىلىك كۆپىيىدىغانلىقى سەرپ قىلىنغان كاپىتال قۇرۇلمىسى تەرىپىدىن، يەنى

كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمى ۋە ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنىڭ نىسبىتى بويىچە بەلگىلىنىدۇ. بۇ نىسبەت يەنە ماشىنىلارنىڭ شۇ كەسىپلەردە ئىگىلەپ بولغان ۋە ئىگىلەۋاتقان دائىرىسىنىڭ ئۇخشىماسلىقىغا ئەگىشىپ زور دەرىجىدە ئۆزگىرىدۇ. ئەنگلىيىدە ماشىنا سىستېمىسىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، كۆمۈر كان ۋە مېتال كانلىرىغا بېرىپ ئىشلەشكە مەھكۇم بولغان كىشلەرنىڭ سانى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە كۆپىيىپ كەتكەن، لېكىن يېقىنقى نەچچە ئون يىلدىن بۇيان كانچىلىقتا يېڭى ماشىنىلار ئىشلىتىلگەنلىكتىن، بۇنداق كۆپىيىش پەسكويغا چۈشتى.(217) ماشىنىغا ئەگىشىپ يېڭى بىر خىل ئىشچىلار، يەنى ماشىنا ئىشلەپچىقارغۇچىلار مەيدانغا كەلدى. ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىشلەپچىقىرىشتىن ئىبارەت بۇ تارماقنى بارغانسېرى زور كۆلەمدە ئىگىلەۋاتقانلىقى بىزگە مەلۇم.①(218) يەنە خام ماتېرىيالنى

(217) 1861-يىلدىكى نوپۇس تەكشۈرۈش[353] ‹1863-يىلى لوندون نەشرى 11-توم›غا ئاساسلانغاندا، ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس كۆمۈر كانلىرىدا ئىشقا ئورۇنلاشقانلارنىڭ سانى جەمئىي 246 مىڭ 613 بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە 20 ياشتىن تۆۋەنلىرى 73 مىڭ 546 نەپەر، 20 ياشتىن يۇقىرىلىرى 173 مىڭ 67 نەپەر ئىكەن. ئالدىنقى تۈردىكىلەر ئىچىدە بەش ياشتىن ئون ياشقىچە بولغانلىرى 835 نەپەر، ئون ياشتىن 15 ياشقىچە بولغانلىرى 30 مىڭ 701 نەپەر، 15 ياشتىن 19 ياشقىچە بولغانلىرى 42 مىڭ ئون نەپەر ئىكەن. تۆمۈر، مىس، چويۇن، قەلەي كانلىرى ۋە باشقا بارلىق مېتالچىلىق كانلىرىدا ئىشقا ئورۇنلاشقانلارنىڭ سانى جەمئىي 319 مىڭ 222 نەپەر ئىكەن.

(218) 1861-يىلى ئەنگلىيىدە ۋە ئۇئېلستا ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلار جەمئىي 60 مىڭ 807 بولۇپ، بۇ سان زاۋۇت خوجايىنى ۋە زاۋۇت خىزمەتچىلىرىنى، شۇنىڭدەك شۇ ساھەدىكى بارلىق دىرېكتورلار ۋە سودا خادىملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىكەن. ئەمما كىچىك تىپتىكى ماشىنىلار (مەسىلەن، كىيىم تىكىش ماشىنىسى قاتارلىقلار)نى ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى ۋە ئىستانوك سايمانلىرى (مەسىلەن، ئۇرچۇق قاتارلىقلار)نى ئىشلەپچىقىرىدىغانلارنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدىكەن. تېخنىكلارنىڭ ئومۇمىي سانى 3329 ئىكەن.

① مۇشۇ تومنىڭ 724-725-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن



مەسىلىغا ئالساق(219) ، شۈبھىسىزكى، پاختا توقۇمىچىلىقىغا ئوخشاش كەسىپلەرنىڭ ئۇچقاندەك تەرەققىي قىلىشى ئامېرىكىنىڭ پاختىچىلىقىنى زور دەرىجىدە ئالغا سىلجىتتى، شۇنىڭدەك ئافرىقىدىكى قۇل سودىسىنى زور دەرىجىدە ئالغا سىلجىتىپلا قالماي، يەنە نېگىرلارنى بېقىشنى جېكىرىدىكى ئاتالمىش قۇل تۇپلاش شتاتلىرىنىڭ ئاساسلىق كەسپىگە ئايلاندۇرۇپ قويدى. 1790-يىلى ئامېرىكىدا تۇنجى قېتىم قۇللار نوپۇسى تەكشۈرۈلگەن بولۇپ؛ شۇ چاغلاردا جەمئىي 697 مىڭ قۇل بار ئىدى، ئەمما 1861-يىلىغا كەلگەندە تەخمىنەن 4 مىليونغا يەتكەن[354]. يەنە بىر تەرەپتىن، شۇ نەرسىمۇ ئېنىقكى، ماشىنىلاشقان يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىنىڭ گۈللىنىشى ھەمدە تېرىلغۇ يەرلەرنىڭ ئۈزلۈكسىز تۈردە قوي فېرمىلىرىغا ئايلىنىشى نەتىجىسىدە يېزا ئىگىلىك ئەمگەكچىلىرى كۆپلەپ ھەيدەلدى ۋە «ئارتۇقچە» بولۇپ قالدى.① ئىرېلاندىيىدە بۇ جەريان ھازىرمۇ داۋاملىشىۋاتىدۇ، 1845-يىلدىن بۇيان ئۇ يەردىكى نوپۇسنىڭ يېرىمى دېگۈدەك ئازىيىپ كەتكەن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىرېلاندىيىلىك پومېشچىكلار ۋە ئەنگلىيە يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىكى خوجايىن ئەپەندىلەرنىڭ تەلىپىگە دەل ماس كەلگۈدەك دەرىجىدە ئۈزلۈكسىز ئازايماقتا.

ناۋادا ماشىنا مەلۇم بىر ئەمگەك ئوبيېكتى ئاخىرقى شەكىلگە كىرگۈچە چوقۇم بېسىپ ئۆتىدىغان دەسلەپكى باسقۇچنى ياكى ئوتتۇرا باسقۇچنى ئىگىلىسە، ئۇنداقتا، بۇنداق ماشىنا بۇيۇملىرى كىرگەن، قول

(219) تۆمۈر ئەڭ مۇھىم ماتېرىياللارنىڭ بىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ يەردە شۇنى [illegible] ئۆتۈش كېرەككى، 1861-يىلى ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلستىكى پولات تاۋلاش ئىشچىلىرى [illegible] 125 مىڭ 771 نەپەر بولۇپ، بۇنىڭ 123 مىڭ 430ى ئەر ئىشچى، 2341ى ئايال [illegible] ئىشچىلار ئىچىدە 20 ياشقا توشمىغانلىرى 30 مىڭ 810، 20 ياشتىن ئاشقانلىرى 92 [illegible]

① مۇشۇ تومنىڭ 1326-1339-بەتلىرىگە قاراڭ.—تۈزگۈچىدىن

ھۈنەرۋەنچىلىكى ياكى ئىشخانا قول ھۈنەرۋەنچىلىكىدىن ئىبارەت ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى ھېلىھەم ساقلاپ كېلىۋاتقان تارماقلاردا، ئەمگەككە چۈشىدىغان ئېھتىياجمۇ ئەمگەك ماتېرىياللىرىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ئاشىدۇ. مەسىلەن، ماشىنىلاشقان يىپ ئىگىرىش كەسپى تەمىنلىگەن پاختا يىپ ھەم ئەرزان ھەم كۆپ بولغانلىقتىن، قولدا رەخت توقۇيدىغانلار ئەڭ دەسلەپتە چىقىمنى كۆپەيتمەيلا تولۇق ئىش باشلاپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ كىرىممۇ ئاشىدۇ.(220) شۇنداق قىلىپ كىشىلەر بەس-بەستە پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىگە يۈزلىنىدۇ. بۇ ھالەت ئەڭ ئاخىرى ژېننى ماشىنىسى، ۋاتېرلىق ئىگىرىش ماشىنىسى ۋە توختىما ئۇرچۇقلۇق يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى تەرىپىدىن چاقىرىلغان ئىشچىلار، مەسىلەن، ئەنگلىيىدە ئىشقا چاقىرىلغان 800 مىڭ ئىشچى يەنە پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان رەخت توقۇش ماشىنىسى تەرىپىدىن ۋەيران بولغانغا قەدەر داۋاملاشتى. شۇنىڭ بىلەن بىللە ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان گەزلىملەر مول بولغانلىقتىن، ئەر-ئايال ماشىنىچىلار، تىككۈچىلىك ئىشىنى قىلىدىغان ئايال ئىشچى قاتارلىقلارنىڭ سانىمۇ تاكى كېيىم تىكىش ماشىنىسى بارلىققا كەلگەنگە قەدەر ئۈزلۈكسىز كۆپەيدى.

نىسپىي جەھەتتىن ئاز ساندىكى ئىشچىلار ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش ئۇچۇن تەييارلاپ بېرىدىغان خام ماتېرىيال، يېرىم تەييار مەھسۇلات، ئەمگەك سايمانلىرى قاتارلىقلارنىڭ سانىمۇ ئۈزلۈكسىز كۆپىيىدۇ، شۇنىڭغا ماس ھالدا، بۇ خام ماتېرىيال ۋە يېرىم تەييارلانغان

(220) «ئالدىنقى ئەسىرنىڭ ئاخىرى ۋە مۇشۇ ئەسىرنىڭ باشلىرىدا، قۇرامىغا يەتكەن تۆت ئەر كىشى (پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىسى) ۋە يىپەك ئوراش ئىشىنى قىلالايدىغان ئىككى بالا بار بىر ئائىلە كۈنىگە ئون سائەت ئىشلىسە، ھەر ھەپتىدە تۆت فوند ستېرلىڭ كىرىم قىلاتتى؛ ناۋادا جىددىي ئىش بولسا تېخىمۇ كۆپرەك كىرىم قىلالايتتى... ئىلگىرى ئۇلار ھەمىشە پاختا يىپنىڭ كەملىكىدىن قىينىلاتتى.» (گاسكېل «ئەنگلىيىنىڭ سانائەت ئاھالىسى» 24-، 26-بەتلەر)



مەھسۇلاتلارنى پىششىقلاپ ئىشلەشمۇ سانىسىزلىغان تارماقلارغا بۆلۈنىدۇ، [illegible]ۇنىڭ بىلەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ كۆپ [illegible]لىشىشىمۇ ئاشىدۇ. ئىشخانا قول سانائىتىگە سېلىشتۇرغاندا [illegible]لاشقان ئىشلەپچىقىرىش ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنى كەڭ تەرەققىياتقا ئېرىشتۈرىدۇ، چۈنكى ماشىنا ئۆزى ئىگىلىگەن كەسىپتىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى تەڭداشسىز زور دەرىجىدە ئاشۇرىدۇ.

ماشىنىلاردىن پايدىلىنىشنىڭ بىۋاستە نەتىجىسى شۇ بولدىكى، ئۇ قوشۇمچە قىممەتنى ئاشۇرۇش بىلەن بىللە، ئاشۇ قوشۇمچە قىممەتنى گەۋدىلەندۈرىدىغان مەھسۇلاتنىڭ مىقدارىنى كۆپەيتتى، شۇنىڭ بىلەن، كاپىتالىستلار سىنىپى ۋە ئۇلارنىڭ مالايلىرى تەمىنلىنىدىغان ماددىلار كۆپەيگەن چاغدا بۇ ئىجتىمائىي تەبىقىنىڭ ئۆزىمۇ كۈچەيدى. بۇ ئىجتىمائىي تەبىقىدىكىلەرنىڭ بايلىقىنىڭ كۆپىيىشى ۋە زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئېھتىياج چۈشكەن ئىشچىلار سانىنىڭ [illegible]سپىي جەھەتتىن ئۈزلۈكسىز ئازىيىشى بىر تەرەپتىن يېڭىچە راھەتپاراغەت تەلەپلىرىنى شەكىللەندۈرسە، يەنە بىر تەرەپتىن بۇنداق تەلەپنى قاندۇرىدىغان يېڭى ۋاستىلەرنى مەيدانغا چىقىرىدۇ. ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلارنىڭ خېلى كۆپ قىسمى قوشۇمچە مەھسۇلاتقا ئايلىنىدۇ، قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ خېلى كۆپ قىسمى بولسا يەنە نەپىس ۋە كۆپ [illegible]ل شەكىلدە قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ۋە ئىستېمال قىلىنىدۇ. باشقىچە [illegible]لىپ ئېيتقاندا، راھەتپاراغەت بۇيۇملىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى [illegible]دۇ.(221)

يىرىك سانائەت ھاسىل قىلغان يېڭىچە دۇنيا بازىرى مۇناسىۋىتىمۇ

(221) ف.ئېنگېلس «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» دېگەن كىتابىدا دەل ئاشۇ [illegible]پاراغەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلارنىڭ زور كۆپ قىسمى پاجىئەلىك ئەھۋالدا [illegible]لىكىنى كۆرسەتكەن. بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتىدا بۇ مەسىلە [illegible]دا كۆپلەپ يېڭى مىساللار كەلتۈرۈلگەن.

مەھسۇلاتنىڭ نەپىس ۋە كۆپ خىل بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. چەت دۆلەتنىڭ تېخىمۇ كۆپ ئىستېمال بۇيۇملىرى شۇ دۆلەتنىڭ مەھسۇلاتلىرىغا ئالماشتۇرۇلۇپلا قالماي، يەنە چەت ئەلنىڭ تېخىمۇ كۆپ خام ئەشيا، ماتېرىيال ۋە يېرىم تەييارلانغان مەھسۇلاتلىرى قاتارلىقلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە شۇ دۆلەتنىڭ سانائىتىگە كىرىدۇ. دۇنيا بازىرى مۇناسىۋىتىنىڭ بۇنداق تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، ترانسپورت كەسپىنىڭ ئەمگەككە بولغان ئېھتىياجى ئاشتى، يەنە تېخى ئۆز ئىچىدىن نۇرغۇنلىغان يېڭى تارماقلارغا بۆلۈندى.(222)

ئىشچىلار سانى نىسپىي ئازايغان ئەھۋالدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ كۆپىيىشى بىرقەدەر يىراق كەلگۈسىدە ئاندىن ئۈنۈمى كۆرۈلىدىغان مەھسۇلاتلار (مەسىلەن، قانال، دوك، تۇننېل، كۆۋرۈك قاتارلىقلار)نى ئىشلەپچىقىرىدىغان سانائەت تارماقلىرىدىكى ئەمگەكنى كېڭەيتتى. بىر قىسىم پۈتۈنلەي يېڭى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى، شۇ ئارقىلىق بەزى يېڭى ئەمگەك ساھەلىرى ياكى بىۋاستە ماشىنا سىستېمىسى ئاساسىدا، ياكى ماشىنا سىستېمىسىغا ئۇيغۇنلاشقان ئادەتتىكىدەك سانائەت ئۆزگىرىشى ئاساسىدا شەكىللەندى. ئەمما ئۇلار قالتىس تەرەققىي قىلغان دۆلەتلەردىمۇ ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىشتا ئانچە زور نىسبەتنى ئىگىلەپ كېتەلمەيدۇ. بۇ ساھەلەردە ياللانغان ئىشچىلار سانىنىڭ كۆپىيىشى شۇ ساھەلەر قايتىدىن ھاسىل قىلغان ئەڭ قوپال قول ئەمگىكىگە چۈشكەن ئېھتىياج بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ. نۆۋەتتە كۆمۈرگاز زاۋۇتى، تېلېگراف كەسپى، فوتوگرافىيە، كېمىسازلىق ۋە تۆمۈريول كەسپى مۇشۇ تۈردىكى سانائەتنىڭ ئاساسلىقلىرى ھېسابلىنىدۇ. (ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىستىكى) 1861

(222) 1861-يىلى ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىستىكى سودا كېمىلىرىدە 94 مىڭ 665 ماتروس ئىشلەيتتى.



يىللىق تەكشۈرۈشكە ئاساسلانغاندا، كۆمۈرگاز كەسپى (كۆمۈرگاز زاۋۇتى، مېخانىك ئۈسكۈنىلەرنى ئىشلەپچىقىرىش، كۆمۈر گاز شىركىتىنىڭ دىرېكتورلۇق ئورنى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)دە 15 مىڭ 211 ئادەم[355]، تېلېگراف كەسپىدە 2399 ئادەم، فوتوگرافىيە كەسپىدە 2366 ئادەم، كېمىسازلىق كەسپىدە 3570 ئادەم، تۆمۈريول كەسپىدە 70 مىڭ 599 ئادەم[356] (بۇ سان تەخمىنەن 28 مىڭغا يېقىن بىرقەدەر مۇقىم «پىشمىغان» يەر كولاش ئىشچىلىرىنى شۇنىڭدەك بارلىق باشقۇرغۇچى خادىملار ۋە سودا خادىملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) ئىشلەيدۇ. شۇڭا بۇ بەش خىل يېڭى سانائەتتە جەمئىي 94 مىڭ 145 ئادەم ئىشلەيدۇ.

ئاخىرىدا، يىرىك سانائەت ساھەسىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ زور دەرىجىدە يۈكسىلىشى، شۇنىڭدەك بۇنىڭغا ئەگىشىپلا پەيدا بولغان باشقا بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنىڭ مەزمۇن ۋە دائىرە جەھەتتىن كۈچىيىشى نەتىجىسىدە، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بارغانسېرى كۆپىيىۋاتقان قىسمى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئەمگەكلىرىگە ئىشلىتىلگەن بولۇشى مۇمكىن، بولۇپمۇ كونا شەكىلدىكى ئائىلە قۇللىرىنى «مالايلار سىنىپى» (مەسىلەن، مالاي، دېدەك، نەۋكەر قاتارلىقلار) دېگەن نام بىلەن بارغانسېرى چوڭ كۆلەمدە قايتىدىن شەكىللەندۈرۈلگەن. 1861-يىلدىكى نوپۇس تەكشۈرۈشكە ئاساسلانغاندا، ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىسنىڭ ئومۇمىي نوپۇسى 20 مىليون 66 مىڭ 224 بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە 9 مىليون 770 مىڭ 259ى ئەر، 10 مىليون 289 مىڭ 965ى ئايال ئىكەن. بۇنىڭدىن ئەمگەك قىلالمايدىغان قېرى-چۆرىلەرنى، «ئىشلەپچىقىرالمايدىغان» ئاياللار، ئۆسمۈرلەر ۋە بالىلارنى چىقىرىۋەتكەندە، يەنە ئەمەلدارلار، پوپلار، قانۇن ساھەسىدىكى خادىملار، ھەربىيلەر قاتارلىق «ئىدېئولوگىيە» قاتلىمىدىكىلەرنى ۋە مەخسۇس يەر جارىكەشلىكى، ئۆسۈم ئېلىشقا ئوخشاش شەكىللەر ئارقىلىق باشقىلارنىڭ

ئەمگەكنى ئىستېمال قىلىدىغان بارلىق كىشىلەرنى چىقىرىۋەتكەندە، ئەڭ ئاخىرى يەنە قۇتقۇزۇۋېلىشقا موھتاج نامراتلار، سەرگەردانلار ۋە جىنايەتچىلەرنى چىقىرىۋەتكەندە، ئوخشاش بولمىغان ياش پەرقى بويىچە تەخمىنەن 8 مىليونچە ئەر-ئايال ئېشىپ قالىدىكەن، ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى، سودا تارمىقى ۋە پۇل مۇئامىلە تارمىقىغا ئوخشاش تارماقلاردا مەلۇم شەكىلدە ۋەزىپە ئىجرا قىلىۋاتقان كاپىتالىستلار مۇشۇنىڭغا ھېساب ئىكەن. بۇ 8 مىليون ئادەم ئىچىدە:

يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى (جۈملىدىن مالچى ۋە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئۆيىدىكى ياللانما دېھقان ۋە دېدەكلەر)·········261 098 1 ئادەم

پاختا، يۇڭ، تارالغان يۇڭ، زىغىر، كەندىر، يىپەك، سېرىق كەندىر قاتارلىق توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىغا ۋە ماشىنىدا پايپاق توقۇش كەسپى، گۈللۈك جىيەك ئىشلەش كەسپلىرىگە ياللانغان بارلىق خادىم ········ 642 مىڭ 607 ئادەم (223)[357]

كۆمۈركان ۋە مېتالچىلىق كانلىرىغا ياللانغان بارلىق خادىم ········ 565 مىڭ 835 ئادەم

بارلىق مېتاللورگىيە زاۋۇتلىرى (پولات تاۋلاش، پروكاتلاش زاۋۇتلىرى قاتارلىقلار) ۋە تۈرلۈك قول سانائەت مېتالچىلىق ئىشخانىلىرىغا ياللانغان خادىملار·······396 مىڭ 998 ئادەم (224)[359]

خىزمەتكارلار سىنىپى ········ 1 مىليون 208 مىڭ 648 ئادەم(225)

توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىغا ياللانغان بارلىق خادىملارنى ۋە كۆمۈركان، مېتال كانلىرىغا ياللانغان بارلىق خادىملارنى قوشقاندا 1

(223) بۇنىڭ ئىچىدە 13 ياشتىن يۇقىرى ئەرلەر ئاران 177 مىڭ 596 ئادەم.[358]

(224) بۇنىڭ ئىچىدە ئاياللار 30 مىڭ 501 ئادەم.

(225) بۇنىڭ ئىچىدە ئەرلەر 137 مىڭ 447 ئادەم. شەخسلەر تۇرالغۇسىدا مۇلازىمەت قىلىدىغان خادىملارنىڭ ھەممىسى بۇ 1 مىليون 208 مىڭ 648 ئادەم ئىچىگە كىرمەيدۇ.

ئىككىنچى نەشرىگە ئىزاھ: 1861-يىلىدىن 1870-يىلىغىچە ئەر خىزمەتكارلارنىڭ سانى 1 ھەسسە دېگۈدەك كۆپىيىپ، 267 مىڭ 671گە يەتكەن. 1847-يىلى ئوۋچىلىق مەيدانلىرىغا (ئاقسۆڭەكلەر ئوۋچىلىق مەيدانلىرى)غا 2694 ئادەم قارايتتى، ئەمما 1869-يىلى 4921 ئادەم قارايدىغان بولدى. لوندوندىكى مېشچانلار ئائىلىلىرىدە ئىشلەيدىغان كىچىك قىزلار كىچىك قۇل («little slaveys») ئاتىلىپ قالدى.



مىليون 208 مىڭ 442 نەپەر بولىدىكەن؛ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىغا ياللانغان بارلىق خادىملارنى ۋە مېتاللورگىيە زاۋۇتى، قول سانائەت مېتالچىلىق ئىشخانىلىرىدىكىلەرنى قوشقاندا 1 مىليون 39 مىڭ 605 نەپەر بولىدىكەن؛ ھەر ئىككىلىسىنىڭلا سانى زامانىۋى ئائىلىلەر قۇللىرىنىڭ سانىغا يەتمەيدىكەن. ماشىنىلاردىن كاپىتالىزمچە پايدىلىنىشتىن قولغا كەلگەن شانلىق نەتىجىنى شۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىڭ!

## 7. ئىشچىلارنىڭ ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ سىقىپ چىقىرىلىشى ۋە جەلپ قىلىنىشى. پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىدىكى كرىزىس

سىياسىي ئىقتىساد ساھەسىدىكى ئەقلى-ھوشى جايىدا تېپىك ۋەكىللەرنىڭ ھەممىسى ماشىنىلارنىڭ يېڭىدىن ئىشلىتىلىشى ئالدى بىلەن ماشىنىنىڭ رىقابەت ئوبيېكتى بولغان كونا قول سانائەت ۋە ئىشخانا قول سانائىتى كەسپلىرىدىكى ئىشچىلارغا ئاپەت خاراكتېرلىك تەسىر كۆرسەتكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك ئىشچىلارنىڭ زاۋۇتتىكى قۇللۇق ئورنى ئۈچۈن ھەسرەت چېكىدۇ. ئۇنداقتا، ئۇلارنىڭ قولىدىكى ئەڭ چوڭ كوزىر نېمە؟ ئۇ: ماشىنىلارنى ئىشلىتىش باسقۇچى ۋە تەرەققىي قىلدۇرۇش باسقۇچىغا دائىر ۋەھىمە ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن، ماشىنىلار ئەڭ ئاخىرىدا ئەمگەك قۇللىرىنى ئازايتمايدۇ بەلكى كۆپەيتىدۇ! دەيدىغان قاراشتىن ئىبارەت. توغرا، شۇ ئاپتا سىياسىي ئىقتىساد كىشىنى سەسكەندۈرىدىغان بىر تېئورېما ئىچىگە، ھەتتا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئەبەدىيلىكىدىن ئىبارەت ئەپسىي مۇقەررەرلىككە ئىشىنىدىغان ھەرقانداق «ساخاۋەتچىلەر»مۇ سەسكىنىدىغان بىر تېئورېما ئىچىگە چۆكمەكتە، يەنى: ھەتتا ئاللىقاچان

ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىغا قۇرۇلۇپ بولغان زاۋۇتلارمۇ بىر مەھەللىك تەرەققىياتنى باشتىن كەچۈرۈپ ياكى ئۇزاق ياكى قىسقا مۇددەتلىك «ئۆتكۈنچى باسقۇچ»تىن كېيىن، دەسلەپتە ئۆزلىرى كۈچىغا چىقىرىۋەتكەن نۇرغۇنلىغان ئىشچىلارنى زاۋۇتقا كېلىپ جاپالىق مۇشەققەت چېكىشكە مەجبۇر قىلىدۇ!(226)

دۇرۇس، بەزى مىساللاردا (مەسىلەن، ئەنگلىيە يۇڭ تاراش-توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرى، يىپەك توقۇمىچىلىق فابرىكىسى) كۆرسىتىلگىنىدەك، سانائەت تارماقلىرى مەلۇم تەرەققىيات دەرىجىسىگە

(226) ئەكسىچە، گانىل ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاقىۋىتىدە ئەمگەكچى قۇللارنىڭ سانى مۇتلەق ئازىيىدۇ، ئەمما ئادەم سانى كۆپەيگەن «ئېرسىلزادىلەر» مۇشۇ ئەمگەكچى قۇللارغا تايىنىپ جان باقىدۇ، شۇلارغا تايىنىپ ئۆزلىرىنىڭ داڭلىق «مۇكەممەللەشتۈرگىلى بولىدىغان مۇكەممەللەشتۈرۈش ئىقتىدارى»نى تەرەققىي قىلدۇرىدۇ[360] دەپ قارايدۇ. گانىل ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنى تازا چۈشىنىپ كەتمەيدۇ، ئەمما ئۇ ھېچبولمىغاندا ناۋادا ماشىنىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلارنى قۇتقۇزۇۋېلىشقا موھتاج نامرات خەلققە ئايلاندۇرۇپ قويۇپ، ماشىنا تەرەققىياتى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئەمگەكچى قۇللار يەنە ماشىنا تەرىپىدىن ۋەيران قىلىنغانلاردىنمۇ كۆپىيىپ كېتىدىغان بولسا، ئۇنداقتا ماشىنا ناكەس نەرسە بولۇپ قالىدۇ، دەپ ھېس قىلىدۇ. ئۇنىڭ بۇ كۆزقارىشىنىڭ ئەخمەقانىلىقىنى پەقەت ئۇنىڭ ئۆز سۆزى بىلەنلا ئىپادىلەپ بەرگىلى بولىدۇ: «پېشانىسىگە ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار ياكى ئىستېمال قىلغۇچىلار دەپ پۈتۈلگەن ھەرقايسى سىنىپلارغا تەۋە كىشلەرنىڭ سانى ئازايماقتا. ئەمما ئەمگەكنى باشقۇرىدىغان، پۈتكۈل ئاھالىگە خەيرىخاھلىق قىلىدىغان، ئۇلارنى بەزلەيدىغان ۋە يېتەكلەيدىغان ھەرقايسى سىنىپلارغا تەۋە كىشلەرنىڭ سانى كۆپەيمەكتە،…ئۇلار ئەمگەك خىراجىتىنىڭ ئازىيىشى، تاۋارلارنىڭ مول بولۇشى ۋە ئىستېمال بۇيۇملىرى باھاسىنىڭ ئەرزان بولۇشى نەتىجىسىدە ھاسىل قىلىنغان پۈتكۈل پايدىنى ئىگىلىدى. ئىنسانىيەت مۇشۇ نىشانىنى بويلاپ تالانت ئىجادىيىتىنىڭ ئەڭ يۇكسەك پەللىسىگە يەتمەكتە، دىنىنىڭ ئەڭ چوڭقۇر قاتلىمىغا كىرمەكتە، دۇنيانى قۇتقۇزىدىغان ئەخلاق (يەنى پۈتكۈل پايدىنى ئىگىلەش، ۋەھاكازا) ئۆلچىمىنى بەرپا قىلماقتا، ئەركىنلىك (پېشانىسىگە ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلىقى پۈتۈلگەن سىنىپنىڭ ئەركىنلىكمۇ؟) ۋە ھوقۇقنى، ئىتائەتچانلىق ۋە ھەققانىيەتنى، مەجبۇرىيەت ۋە ئادەمگەرچىلىكنى قوغدايدىغان قانۇنلارنى تۈزمەكتە». بۇ ئالجوقا سۆزلەش. گانىلنىڭ «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ تۈرلۈك سىستېمىلىرى توغرىسىدا» ناملىق ئەسىرىنىڭ 1821-يىل پارىژ 2-نەشرى 1-توم 224-بېتىگە بېرىلگەن، 212-بەتكە قاراڭ.)



يەتكەندە، زور دەرىجىدە كېڭىيىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ سانى نىسپىي جەھەتتىن ئېھتىمال ئازىيىپلا قالماي، بەلكى مۇتلەق ئازىيىشى مۇمكىن.① 1860-يىلى پارلامېنتنىڭ بۇيرۇقىغا بىنائەن قوشما پادىشاھلىق ئىگىدارچىلىقىدىكى بارلىق زاۋۇتلاردا بىر قېتىم مەخسۇس تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىلغان، لانكاشىر، چېشىر ۋە يوركشىر زاۋۇت رايونلىرى ئىچىدە زاۋۇت تەكشۈرگۈچى خادىم ر. بېيكېرگە قاراشلىق رايونلاردا جەمئىي 652 زاۋۇت بار بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدىكى 570ىدە: پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ئىستانوكىدىن 85 مىڭ 622سى، 6 مىليون 819 مىڭ 146 ئۇرچۇق (يىپ ئېشىش ئۇرچۇقلىرىدىن تاشقىرى) بار ئىكەن، پار ماشىنىلىرى 27 مىڭ 439 ئات كۈچىگە، سۇ چاقپەلەكلىرى 1390 ئات كۈچىگە ئىگە ئىكەن، ياللانغان ئىشچىلار 94 مىڭ 119 ئىكەن، ئەمما 1865-يىلغا كەلگەندە، بۇ زاۋۇتلاردا: توقۇش ئىستانوكى 95 مىڭ 163كە، ئۇرچۇق 7 مىليون 25 مىڭ 31گە يەتكەن، پار ماشىنىلىرى 28 مىڭ 925 ئات كۈچىگە، سۇ چاقپەلەكلىرى 1445 ئات كۈچىگە يەتكەن، 88 مىڭ 913 ئادەم ياللانغان. روشەنكى، 1860-يىلدىن 1865-يىلغا قەدەر بۇ زاۋۇتلاردىكى پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ئىستانوكلىرى 11% كۆپەيگەن، ئۇرچۇق سانى 3% كۆپەيگەن، پار ماشىنىلىرىنىڭ ئات كۈچى 5% ئاشقان، ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىللە ياللانغان ئىشچىلارنىڭ سانى 5.5% ئازايغان.(227) 1856-يىلدىن 1862-يىلغىچە بولغان

(227) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 58-بەت ۋە [illegible] بەتلەر. ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىللە كۆپىيىۋاتقان ئىشچىلارنى ياللاشقا كېتىدىغان [illegible] ئاساسمۇ ئاللىقاچان ھازىرلىنىپ بولغان؛ يېڭىدىن 110 زاۋۇت قۇرۇلغان، بۇ زاۋۇتلاردىكى پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ئىستانوكى 11 مىڭ 625كە، ئۇرچۇق سانى 628

① مۇشۇ تومنىڭ 778-780-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

مەزگىلدە، ئەنگلىيىنىڭ يۇڭ توقۇمىچىلىق كەسپى كۆرۈنەرلىك تەرەققىياتقا ئېرىشكەن، ئەمما ئىشلىتىلگەن ئىشچىلارنىڭ سانىدا ھېچقانچە ئۆزگىرىش بولمىغان.

«بۇ ھال يېقىندىن قوللىنىلغان ماشىنىلارنىڭ ئىلگىرىكى ھەرقايسى مەزگىللەردىكى ئەمگەكنى نەقەدەر چوڭ دەرىجىدە چەتكە قاقىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.»(228)

تەجرىبىلەردىن بارلىققا كەلگەن مەلۇم پاكىتلارغا ئاساسلانغاندا، زاۋۇتلاردا ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشى كۆپىنچە پەقەت شەكىل جەھەتتىكىلا ئەھۋال، مۇنداقچە ئېيتقاندا، بۇنداق ئېشىش ھەرگىزمۇ ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىغا قۇرۇلغان زاۋۇتلارنىڭ كېڭەيگەنلىكىدىن ئەمەس، بەلكى قوشۇمچە تارماقلارنىڭ زاۋۇتقا پەيدىنپەي قوشۇلۇپ كەتكەنلىكىدىن بولۇۋاتىدۇ. مەسلەن، 1838ــ 1856 ـ يىللاردا، (برىتانىيە) پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرى ئۈچۈن ئېيتقاندا، مېخانىكىلىق توقۇش ماشىنىلىرىنىڭ ۋە ئۇنى ئىشلىتىدىغان فابرىكا ئىشچىلىرىنىڭ كۆپىيىشى پۈتۈنلەي شۇ ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ كېڭەيگەنلىكىدىن بولدى. ئەمما يەنە باشقا زاۋۇتلاردا ئىلگىرى ئادەم

---

مىڭ 576گە، پار ماشىنىسى ۋە سۇ چاقپەلەكلىرى 2695 ئات كۈچىگە يەتكەن. (يۇقىرىقىغا ئوخشاش)

(228) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862ـيىل 10ـئاينىڭ 31ـكۈنى» 79ـبەت.

2ـنەشرىگە قوشۇمچە ئىزاھ: 1871ـيىل 12ـئاينىڭ ئاخىرىدا، زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئا· رېدگرېيۋ برېدفوردتىكى يېڭى مېخانىزم ئىلمىي يىغىنىدا بەرگەن بىر قېتىملىق دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ: «نەچچە ۋاقىتتىن بۇيان يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىنىڭ قىياپىتىدە كۆرۈلگەن ئۆزگىرىشلەرگە ھەيران قالدىم. ئىلگىرى فابرىكىلاردا پۈتۈنلەي ئاياللار ۋە بالىلار ئىشلەيتتى، ئەمدى بارلىق مەشغۇلات ماشىنا ئارقىلىق بولىدىغان بوپتۇ. بىر زاۋۇت خوجايىنى مەن ئوتتۇرىغا قويغان مەسىلىگە مۇنداق چۈشەنچە بەردى: ‹كونا تۈزۈم شارائىتىدا 63 ئىشچى ياللىغانتىم؛ ياخشىلانغان ماشىنىلارنى ئىشلەتكەندىن كېيىن ئىشچىلارنى ئازايتىپ 33كە چۈشۈردۈم، يېقىندىكى قىسمەن زور يېڭى ئۆزگىرىشلەردىن كېيىن ئىشچىلارنى 33تىن ئازايتىپ 13كە چۈشۈرەلىدىم.›»



كۈچى ئارقىلىق ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان گىلەم توقۇش ماشىنىسى، لېنتا توقۇش ماشىنىسى، كاناپ توقۇش ماشىنىسى قاتارلىقلارغا ئەمدىلىكتە پار كۈچى ئىشلىتىلگەنلىكى سەۋەب بولغان.(229) شۇڭلاشقا، بۇ زاۋۇتلاردىكى ئىشچىلارنىڭ كۆپىيىشى پەقەت ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلار ئومۇمىي سانىنىڭ ئازايغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئاخىرىدا، بۇ يەردە يەنە مۇنداق بىر ئەھۋال نەزەردىن پۈتۈنلەي ساقىت قىلىنغان، يەنى مېتالچىلىق زاۋۇتلىرىدىن باشقا زاۋۇتلارنىڭ ھەممىسىدىلا ئۆسمۈر ئىشچىلار (18 ياشتىن تۆۋەن)، ئاياللار ۋە بالىلار خېلىلا يۇقىرى ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەن.

ۋەھالەنكى، گەرچە ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش ئەمەلىيەتتە زور مىقداردىكى ئىشچىلارنى سىقىپ چىقارغان، ئاستىرتتىن ئىشچىلار ئورنىنى ئىگىلىگەن بولسىمۇ، لېكىن ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆز تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ (بۇنداق تەرەققىيات ئوخشاش خىلدىكى زاۋۇت سانىنىڭ كۆپىيىشى ياكى ھازىرقى زاۋۇت كۆلىمىنىڭ كېڭىيىشى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ)، زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ سانى ئەڭ ئاخىرىدا ئۇلار تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىلغان ئىشخانا قول سانائىتى ئىشچىلىرى ياكى قول سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ سانىدىن كۆپ بولىدىغانلىقى بىزگە مەلۇم. ھەر ھەپتىدە ئىشلىتىلگەن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمى، كونا ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا 2/5 نىسبەتنى، ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى 3/5 نىسبەتنى ئىگىلەيدۇ، يەنى، 200 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا سەرپ قىلىنسا، 300 فوند ستېرلىڭ ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىنىدۇ، مەسىلەن، بىر فوند ستېرلىڭغا بىر ئىشچى ياللىغىلى بولىدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى. ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش يولغا قويۇلغاندىن كېيىن، ئومۇمىي كاپىتالنىڭ

---

(229) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1856ـيىل 10ـئاينىڭ 31ـكۈنى» 16ـبەت.[361]

قۇرۇلمىسىدا ئۆزگىرىش بولىدۇ. ئەمدى بۇ كاپىتال 4/5 نىسبەتتىكى ئۆزگەرمەس قىسىم ۋە 1/5 نىسبەتتىكى ئۆزگىرىشچان قىسمىغا ئايرىلدى، يەنى ئەمگەك كۈچىگە ئاران 100 فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىندى دەپ قىياس قىلايلى. بۇ چاغدا، ئىلگىرى ياللانغان ئىشچىلارنىڭ 2/3 قىسمى ئىشتىن بوشىتىلىدۇ. ناۋادا زاۋۇتنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى كېڭەيتىلسە، باشقا ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا سەرپ قىلىنغان ئومۇمىي كاپىتال ئەسلىدىكى 500 فوند ستېرلىڭدىن كۆپىيىپ 1500 فوند ستېرلىڭغا يېتىدۇ، ئۇنداقتا 300 ئىشچىنى ياللاشقا توغرا كېلىدۇ، بۇ سانائەت ئىنقىلابىدىن ئىلگىرىكىگە ئوخشاش كۆپ بولىدۇ. ناۋادا سەرپ قىلىنغان كاپىتال ئۈزلۈكسىز كۆپىيىپ 2000 فوند ستېرلىڭغا يەتسە، ئۇنداقتا 400 ئىشچىنى ياللاشقا توغرا كېلىدۇ، بۇ كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى قوللىنىلغان ۋاقىتتىكىدىن 1/3 ھەسسە كۆپ بولىدۇ. بۇ ئىشلىتىلگەن ئىشچى سانىغا مۇتلەق 100 ئىشچى قوشۇلدى، نىسپىي جەھەتتە، ئالدىن سەرپ قىلىنغان ئومۇمىي كاپىتالغا سېلىشتۇرغاندا ئەكسىچە 800 نەپەر ئىشچى ئازايدى دېگەن گەپ، چۈنكى كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدا 2000 فوند ستېرلىڭ كاپىتالغا 400 ئىشچى ئەمەس، بەلكى 1200 ئىشچى ياللىنىشى كېرەك. روشەنكى، ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلار سانىنىڭ نىسپىي رەۋىشتە ئازىيىشى ۋە مۇتلەق رەۋىشتە كۆپىيىشى تەڭكەش بولىدۇ. يۇقىرىدا بىز ئومۇمىي كاپىتالنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ، ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى ئۆزگەرمىگەنلىكتىن كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسى ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلغانىدۇق، ئەمما بىزگە ئايانكى، ماشىنا سىستېمىسىنىڭ ھەربىر تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، كاپىتالنىڭ ماشىنا، خام ماتېرىيال قاتارلىقلاردىن تەركىب تاپقان ئۆزگەرمەس قىسمى ئۈزلۈكسىز كۆپىيىدۇ، ئەمما ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىنىدىغان ئۆزگىرىشچان قىسمى ئۈزلۈكسىز ئازىيىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا، باشقا ھەرقانداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى



شارائىتىدا دائىم يېڭىلاش بولىۋەرمەيدىغانلىقى، شۇڭا ئومۇمىي كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسمۇ ئاشۇنداق دائىم ئۆزگەرمەيدىغانلىقى بىزگە مەلۇم.① ئەمما بۇنداق دائىملىق ئۆزگىرىش كۆپىنچە ئارىلىق مەزگىل ۋە تېخنىكا بەلگىلەش ئاساسىدىكى ساپ مىقدارنىڭ كېڭىيىشى سەۋەبىدىن ئۈزۈلۈپمۇ تۇراتتى. شۇڭا ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلار سانىمۇ كۆپىيەتتى. مەسىلەن، 1835-يىلى بىرلەشمە پادىشاھلىقتىكى پاختا، يۇڭ، تارالغان يۇڭ، كاناپ، يىپەك قاتارلىق توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىكى ئىشچىلار ئومۇمىي سانى ئاران 354 مىڭ 684 ئىدى، ئەمما 1861-يىلغا كەلگەندە، پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ئىستانوكلىرىدا ئىشلەيدىغان توقۇمىچىلارنىڭ (سەككىز ياشتىن يۇقىرى ھەرخىل ياشتىكى ئەرلەر ۋە ئاياللار) سانىلا 230 مىڭ 564كە يەتكەن.[362] ئەلۋەتتە، ناۋادا 1838-يىلى برىتانىيەدىكى قول ھۈنىرى ئارقىلىق رەخت توقۇيدىغان ئىشچىلارنى ھەمدە ئۇلارنىڭ بىللە ئىشلەيدىغان ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى نەزەرگە ئالساق يەنە 800 مىڭغا يېتىدۇ،(230) بۇنداق كۆپىيىشمۇ چوڭ ھېسابلانمايدىغان بولىدى؛ بۇ يەردە تېخى ئاسىيا ۋە ياۋروپا چوڭ قۇرۇقلۇقىدىكى سىقىپ چىقىرىۋېتىلگەن قول سانائەت توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى زادىلا تىلغا ئېلىنمىدى.

(230) «قول ھۈنىرى ئارقىلىق رەخت توقۇيدىغان ئىشچىلار ‹پاختا رەخت توقۇيدىغان ياكى باشقا ماددىلارنى پاختىغا ئارىلاشتۇرۇپ رەخت توقۇيدىغان ئىشچىلار›نىڭ ئازابىئوقۇبەتلىرى بىر قانلىق كومىتېتنىڭ تەكشۈرۈش ئوبيېكتى بولغان، ئەمما، گەرچە ئۇلارنىڭ ئازابىئوقۇبەتلىرى ئېتىراپ قىلىنغان، ئۇنىڭغا ھېسداشلىق قىلىنغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ ھال-ئەھۋالىنىڭ ياخشىلىنىشى ‹ا› يەنىلا ئۆز تەقدىرىگە باغلىق ئىدى؛ شۇنى ئىشەنچ بىلەن ئېيتىش مۇمكىنكى، بۇ ئازابىئوقۇبەتلەر ‹20 يىلدىن كېيىن› تۈگەپمۇ كېتىدۇ، ھازىر پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ماشىنىلىرىنىڭ كەڭ تۈردە ئومۇملىشىۋاتقانلىقى بۇ ھالەتنى ئىلگىرى سۈرىدىغانلىقى ئېھتىمالغا بەك يېقىن.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1856-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 15-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 736-742، 761-765، 775-781-بەتلىرگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

بۇ ھەقتە يەنە بەزى چۈشەنچىلەرنى بېرىشكە توغرا كېلىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدە بىز نەزەرىيە جەھەتتىن تېخى بايان قىلىنمىغان بەزى ساپ پاكىتقا ئالاقىدار ئەھۋاللارنى قىسمەن سۆزلەپ ئۆتىمىز.

ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش مەلۇم بىر سانائەت تارمىقىدا ئىلگىرىكى قول سانائىتىنى ياكى ئىشخانا قول سانائىتىنى قۇربان قىلىشقا تايىنىپلا كېڭىيىدىكەن، ئۇ چوقۇم مۇۋەپپەقىيەت قازىنىدۇ، بۇ خۇددى يىڭنە تەپكىلىك مىلتىق بىلەن قوراللانغان قوشۇننىڭ ئوقيا بىلەن قوراللانغان قوشۇنغا قارشى كۈرەشتە چوقۇم غەلىبە قىلىدىغانلىقىغا ئوخشايدۇ. ماشىنا ئادەتتىن تاشقىرى يۇقىرى پايدا يارىتالايدىغانلىقى ئۈچۈن، شۇنىڭ ياردىمىدە ئەمدىلا ئۆز پائالىيەت دائىرىسىگە ئېرىشۋاتقان بۇ دەسلەپكى مەزگىل ھەل قىلغۇچ مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ. بۇ پايدا ئەسلىدىن جۇغلىنىشنى تېزلەشتۈرىدىغان مەنبەنى شەكىللەندۈرۈپلا قالماي، ئۈزلۈكسىز يېڭىدىن پەيدا بولۇۋاتقان ۋە ھەم مەبلەغ سېلىشقا يېڭى ئورۇن ئىزدەۋاتقان ئىنتايىن زور بىر قىسىم ئىجتىمائىي ئۇستىلمە كاپىتالنى پايدىلىق ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرىگە جەلپ قىلىدۇ. دەسلەپكى مەزگىلدە شىددەت بىلەن كۆپىيىدىغان بۇنداق ئالاھىدە مەنپەئەت ماشىنىلار يېڭى قوللىنىلغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئۈزلۈكسىز قايتىدىن كۆرۈلىدۇ. لېكىن، زاۋۇت تۈزۈمى مەلۇم دەرىجىدىكى كەڭلىككە يەتكەن ۋە مەلۇم دەرىجىدە پىشىپ يېتىلگەن، بولۇپمۇ ئۇ ئۆزىنىڭ تېخنىكا ئاساسى يەنى ماشىنىنىڭ ئۆزىنىمۇ ماشىنا ئارقىلىق ئىشلەپچىقارغان، كۆمۈر ۋە تۆمۈر قېزىش، مېتال پىششىقلاپ ئىشلەش شۇنىڭدەك قاتناش-ترانسپورت قاتارلىق كەسىپلەردە ئىنقىلاب يۈز بەرگەن، ئومۇمەن، يىرىك سانائەتكە ئۇيغۇنلاشقان ئادەتتىكى ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى شەكىللەنگەن ھامان، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى مەلۇم بىر ئېلاستىك خۇسۇسىيەتكە، تۇيۇقسىز سەكرىمە ھالەتتە كېڭىيىدىغان ئىقتىدارغا ئېرىشىدۇ، ئۇنىڭغا پەقەت خام ئەشيا ۋە سېتىش بازىرىلا چەك



قويالايدۇ. بىر تەرەپتىن، ماشىنا خام ماتېرىيالنىڭ كۆپىيىشىگە بىۋاستە سەۋەب بولىدۇ، مەسىلەن، پاختا ئايرىش ماشىنىسى پاختا ئىشلەپچىقىرىشنى ئاشۇرىدۇ.(231) يەنە بىر جەھەتتىن، ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنىڭ ئەرزان بولۇشى ۋە قاتناش-ترانسپورت كەسپىدە كۆرۈلگەن ئۆزگىرىش تاشقى بازارنى قولغا كىرگۈزۈشنىڭ قورالى ھېسابلىنىدۇ. ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش تاشقى بازاردىكى قول سانائەت مەھسۇلاتلىرىنى ۋەيران قىلىپ، ئاشۇ بازارلارنى ئۆزىنىڭ خام ئەشيا بازىرى بولۇشقا قىستايدۇ. مەسىلەن، شەرقىي ھىندىستان بىرتانىيىگە پاختا، يۇڭ، كەندىر، سېرىق كەندىر، ۋات بويىقى قاتارلىقلارنى ئىشلەپ بېرىشكە مەجبۇر بولغان.(232) يىرىك سانائەت دۆلەتلىرىدە ئىشچىلارنىڭ ئۈزلۈكسىز «ئېشىپ قېلىشى» چەت ئەل كۆچمەنلىرىنىڭ ۋە چەت دۆلەتلەرنىڭ مۇستەملىكىگە ئايلىنىشىغا سەۋەب بولدى، بۇ چەت دۆلەتلەر بولسا ئاشۇ مېتروپولىيىلەرنىڭ خام ئەشيا ئىشلەپچىقىرىش بازىسىغا ئايلىنىپ قالدى، مەسىلەن، ئاۋستىرالىيە قوي يۇڭى ئىشلەپچىقىرىدىغان جاي بولۇپ قالدى.(233) ماشىنىلاشقان

---

(231) ماشىنا خام ماتېرىيال ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشقا ئۇسۇللىرىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ، بۇ ئۈچىنچى كىتابتا [180] بايان قىلىنىدۇ.

(232) شەرقىي ھىندىستاندىن بىرتانىيىگە چىقىرىلغان پاختا

1846-يىلى 34 540 143 قاداق

1860-يىلى 204 141 168 قاداق

1865-يىلى 445 947 600 قاداق

شەرقىي ھىندىستاندىن بىرتانىيىگە چىقىرىلغان قوي يۇڭى

1846-يىلى 4570 581 قاداق

1860-يىلى 20 214 173 قاداق

1865-يىلى 17 105 617 قاداق

(233) ئۈمىد تۇمشۇقىدىن بىرتانىيىگە چىقىرىلغان قوي يۇڭى

1846-يىلى 2958 457 قاداق

ئىشلەپچىقىرىش مەركەزلىرىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان خەلقئارالىق يېڭىچە ئىش تەقسىماتى مەيدانغا كەلدى، ئۇ يەر شارىنىڭ بىر قىسمىنى ئاساسلىقى يېزا ئىگىلىكى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش رايونلىرىغا ئايلاندۇرۇپ، ئاساسلىقى سانائەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان يەنە بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش رايونلىرىغا خىزمەت قىلدۇردى. بۇنداق ئىنقىلاب يېزا ئىگىلىكىدە كۆرۈلگەن تۈرلۈك ئۆزگىرىشلەرگە چېتىلدى، بىز بۇ يەردە بۇ ئۆزگىرىشلەرنى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ چۈشەندۈرۈپ ئولتۇرمايمىز.(234)

---

| | |
|---|---|
| 1860-يىلى | 16 574 345 قاداق |
| 1865-يىلى | 29 220 623 قاداق |

ئاۋستىرالىيەدىن بىرىتانىيەگە چىقىرىلغان قوي يۇڭى

| | |
|---|---|
| 1846-يىلى | 21 789 346 قاداق |
| 1860-يىلى | 59 166 616 قاداق |
| 1865-يىلى | 109 734 261 قاداق |

(234) ئامېرىكىنىڭ ئىقتىسادىي تەرەققىياتى ئەسلىدىنلا ياۋروپا بولۇپمۇ ئەنگلىيە يىرىك سانائىتىنىڭ مەھسۇلى. نۆۋەتتىكى (1866-يىلى) ئامېرىكا يەنىلا ياۋروپانىڭ مۇستەملىكىسى دەپ قارىلىشى كېرەك.[4-نەشرىگە ئىزاھ: شۇ ۋاقىتتىن بۇيان ئامېرىكا تەرەققىي قىلىپ دۇنيا بويىچە ئىككىنچى سانائەت دۆلىتىگە ئايلاندى، ئەمما بۇنىڭلىق بىلەن ئۇنىڭ مۇستەملىكىلىك خاراكتېرى يوقاپ كەتكىنى يوق—ف·ئېنگېلس.]

ئامېرىكىدىن بۈيۈك بىرىتانىيەگە چىقىرىلغان پاختا (قاداق بىرلىك قىلىندۇ)

| | |
|---|---|
| 1846-يىلى | 401 949 393 |
| 1852-يىلى | 765 630 544 |
| 1859-يىلى | 961 707 264 |
| 1860-يىلى | 115 890 608 |

ئامېرىكىدىن بۈيۈك بىرىتانىيەگە چىقىرىلغان دانلىق زىرائەت قاتارلىقلار (كۋىنتال بىرلىك قىلىندۇ)

| | 1850-يىلى | 1862 -يىلى |
|---|---|---|
| بۇغداي | 16 202 312 | 41 033 503 |
| ئارپا | 3 669 653 | 6 624 800 |
| سۇلۇ | 3 174 801 | 4 426 994 |



1867-يىل 2-ئاينىڭ 18-كۈنى ئەنگلىيە ئاۋام پالاتاسى گلادستون ئەپەندىنىڭ تەكلىپىگە بىنائەن، 1831-يىلدىن 1866-يىلغىچە بولغان ئارىلىقتا بىرلەشمە پادىشاھلىقتا كىرگۈزۈلگەن ۋە چىقىرىلغان تۈرلۈك دانلىق زىرائەتلەرنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئومۇمىي مىقدارى توغرىسىدا ستاتىستىكا ماتېرىيالى تۈزۈپ چىققان. مەن ئومۇمىي نەتىجىنى تۆۋەندىكىدەك تىزىپ چىقتىم. ئۇن كۋارتېر بىرلىكىدە دانلىق زىرائەتلەرگە سۇندۇرۇلدى.[363] (تۆۋەندىكى جەدۋەلدىن كۆرۈۋېلىڭ)

زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ غايەت زور سەكرەش شەكلىدىكى كېڭىيىش ئىقتىدارى ۋە ئۇنىڭ دۇنيا بازىرىغا تايىنىشى تۈپەيلىدىن ئىشلەپچىقىرىش مۇقەررەر قىزىپ كېتىدۇ، ھەمدە شۇنىڭغا ئەگىشىپ بازارلارغا تاۋار تولۇپ كېتىدۇ، ئەمما بازار تارايغاندا، پالەچ ھالەت كېلىپ چىقىدۇ. سانائەتنىڭ ئۆمرى ئوتتۇراھال جانلىنىش، گۈللىنىش، ئوشۇق ئىشلەپچىقىرىش، كرىزىس يۈز بېرىش، تۇرغۇنلىشىشتىن ئىبارەت مۇشۇ مەزگىللەر تەرتىپى بويىچە توختاۋسىز ئۆتۈشۈپ تۇرىدۇ. سانائەتنىڭ ئايلىنىپ تۇرۇشىدىكى بۇنداق دەۋرىيلىك ئالمىشىپ تۇرۇش سەۋەبىدىن، ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىش تۈرتكىسىدە ئىشچىلار ئىشقا ئورۇنلىشىشتا، تۇرمۇشتا قىيىنچىلىقتا دۇچكەلگەندە كاپالەتسىز قالىدىغان، خاتىرجەم بولمايدىغان ئەھۋال نورمال ئەھۋال بولۇپ قالىدۇ. گۈللىنىش دەۋرىدىن ئۆزگە

---

| | | |
|---|---|---|
| قارا بۇغداي | 388 749 | 7 108 |
| ئۇن | 3 819 440 | 7 207 113 |
| گرىچا | 1 054 | 19 571 |
| كۆممىقوناق | 5 473 161 | 11 694 818 |
| Bere ياكى Bigg | | |
| (ئارپىنىڭ بىرخىلى) | 2 039 | 7 675 |
| كۆك پۇرچاق | 811 620 | 1 024 722 |
| پۇرچاق خىللىرى | 1 822 972 | 2 037 137 |
| جەمئى | 35 365 801 | 74 083 441 |

بىرقانچە بەش يىل ۋە 1866 - يىلى

| | يىلىغا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن كىرگۈزۈلگىنى (كۋارتېر) | يىلىغا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن چىقىرىلغىنى (كۋارتېر) | ھەر يىلقى ئوتتۇرىچە ساندىن ئېشىپ كەتكەن قىسمى | نوپۇسنىڭ ھەر قايسى مەزگىللەردىكى ھەر يىللىق ئوتتۇرىچە سانى | ھەر بىر ئادەم ھەر يىلى ئىستېمال قىلىدىغان دانلىق زىرائەت مىقدارىنىڭ شۇ دۆلەت ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات مىقدارىدىن ئېشىپ كەتكەن قىسمى (كۋارتېر) |
|---|---|---|---|---|---|
| 1835_1831 | 1096373 | 225263 | 871110 | 24621107 | 0.036 |
| 1840_1836 | 2389729 | 251770 | 2137959 | 25929507 | 0.082 |
| 1845_1841 | 2843865 | 139056 | 2704809 | 27262559 | 0.099 |
| 1850_1846 | 8776552 | 155461 | 8621091 | 27797598 | 0.310 |
| 1855_1851 | 8345237 | 307491 | 8037746 | 27572923 | 0.291 |
| 1860_1856 | 10913612 | 341150 | 10572462 | 28391544 | 0.372 |
| 1865_1861 | 15009871 | 302754 | 14707117 | 29381760 | 0.501 |
| 1866 | 16457340 | 216218 | 16241122 | 29935404 | 0.543 |



ۋاقىتلاردا، كاپىتالىستلار بازاردىكى ئۆز نىسبىتىنى تالىشىپ ھەممىشە ئىنتايىن كەسكىن كۈرەش قىلىپلا تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ نىسبەتلىرى مەھسۇلاتنىڭ ئەرزانلىق دەرىجىسى بىلەن ئۇدۇل تاناسىپ بولىدۇ. شۇ سەۋەبتىن كاپىتالىستلار ئەمگەك كۈچىنىڭ ئورنىغا دەسسىتىلگەن ياخشىلانغان ماشىنىلارنى ۋە يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى بەس-بەستە قوللانغاندىن باشقا، تاۋارنى ئەرزانلاشتۇرۇش مەقسىتىدە ئىش ھەققىنى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىن مەجبۇرىي تۆۋەنلىتىدىغان پۇرسەت بولۇپ تۇرىدۇ.(235)

روشەنكى، زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ سان جەھەتتىن كۆپىيىشى زاۋۇتقا سېلىنغان ئومۇمىي كاپىتالنىڭ نىسبەت جەھەتتىن تېخىمۇ تېز

(235) 1866-يىل 7-ئايدا «ئىتتىپاقلىشىپ تىجارەت توختىتىش» سەۋەبىدىن لېستېردىكى ئاياغ زاۋۇت خوجايىنلىرى كوچىغا چىقىرىۋەتكەن ئىشچىلار «ئەنگلىيە كەسىپ جەمئىيىتى»گە مۇراجىئەتنامە سۇنغان، مۇراجىئەتنامىدە مۇنداق دېيىلگەن: «تەخمىنەن ئون يىل ئىلگىرى، لېستېردىكى موزدۇزلۇق كەسپىدە تىكىش ئۇسۇلى ئورنىغا مىخلاش ئۇسۇلى قوللىنىلغاچقا، ئۆزگىرىش بولغان. شۇ چاغلاردا خېلى ئوبدان ئىش ھەققىگە ئېرىشكىلى بولاتتى. بۇ يېڭى ئىش ناھايىتى تېزلا ئومۇملىشىپ كەتتى. ھەرقايسى دۇكانلار ئوتتۇرىسىدا قېنى كىم ئەڭ كۆركەم تاۋار بىلەن تەمىنلىيەلەيدۇ، دېيىدىغان كەسكىن رىقابەت ئەۋج ئالدى، ئەمما ئۇزۇن ئۆتمەيلا ناتوغرا رىقابەت شەكىللەندى، كۆپچىلىك تاۋارلىرىنى بازاردا بەس-بەس بىلەن تۆۋەن باھادا سېتىشتى. نەتىجىدە ئىش ھەققى ناھايىتى تېزلا تۆۋەنلەپ كېتىدىغان يامان ئاقىۋەت كېلىپ چىقتى، ئەمگەك قىممىتى جىددىي تۆۋەنلەپ كەتتى، شۇنىڭ بىلەن نۇرغۇنلىغان دۇكانلار ئەمدى ئەسلىدىكى ئىش ھەققىنىڭ يېرىمىنىلا بېرىدىغان بولدى. قارىغاندا، ئىش ھەققى بارغانسېرى تۆۋەنلەپ كېتىۋاتقىنى بىلەن، ئەمما پايدا ئىش ھەققى نىسبىتىنىڭ ھەر قېتىملىق ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئېشىپ بارىدىكەن.»—زاۋۇت خوجايىنلىرى ھەتتا سانائەتنىڭ پايدىسىز مەزگىلىدىن پايدىلىنىپ ئىش ھەققىنى ھەددىدىن زىيادە تۆۋەنلىتىش يەنى ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى بىۋاسىتە ئوغرىلاش ئارقىلىق غايەت زور پايدىغا ئېرىشىدۇ. تۆۋەندە كوۋېنترىنىڭ يىپەك توقۇمىچىلىق كەسپىدە كۆرۈلگەن كرىزىس مەزگىلى مىسال قىلىنىدۇ: «مەن زاۋۇت خوجايىنى ۋە ئىشچىلاردىن ئالغان ماتېرىياللارغا ئاساسلانغاندا، ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلەپ بېرىشى ئۇنىڭ چەت ئەللىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار بىلەن بولغان رىقابەت توپەيلى ياكى باشقا سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن تۆۋەنلىتىشكە توغرا كەلگەن چاغدىكى دەرىجىسىدىن شەكسىز ئېشىپ كەتكەن. كۆپ ساندىكى توقۇمىچىلىق

كۆپىيىشىنى شەرت قىلىدۇ. لېكىن، بۇ جەريان پەقەت سانائەت دەۋرىيلىكىنىڭ پەسىيىش باسقۇچى ۋە كۆتۈرۈلۈش باسقۇچىدىلا ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئۇ كۆپىنچە يەنە تېخنىكا تەرەققىياتى سەۋەبىدىن ئۈزۈلۈپ تاشلىنىدۇ. بۇنداق تەرەققىيات بەزىدە ئاستىرتتىن ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى ئىگىلەيدۇ بەزىدە ھەقىقەتەن ئىشچىلارنى سىقىپ چىقىرىدۇ. ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىشتىكى بۇنداق ماھىيەت ئۆزگىرىشى ئىشچىلارنى ئۈزلۈكسىز تۈردە زاۋۇتتىن قوغلاپ چىقىرىدۇ ياكى يېڭىدىن تولۇقلانغان خادىملار قوشۇنىنى بوسۇغا سىرتىدا قالدۇرىدۇ، ئەمما زاۋۇتنىڭ ساپ مىقدار جەھەتتىكى كېڭىيىشى قوغلاپ چىقىرىلغان ئىشچىلارنى قوبۇل قىلىش بىلەن بىرۋاقىتتا، يەنە يېڭى خادىملارنى قوبۇل قىلىدۇ، ئىشچىلار ئەنە شۇنداق ئۈزلۈكسىز تۈردە بىردەم سىقىپ چىقىرىلىپ، يەنە قوبۇل قىلىنىدۇ، ئۇياقتىن بۇياققا قوغلىنىپ تۇرىدۇ، يەنە كېلىپ قوبۇل قىلىنىدىغان كىشىلەرنىڭ جىنسى، يېشى ۋە مەلىكىلىك دەرىجىسى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىنىڭ تەقدىرىگە يۈزەلا قاراپ چىقساق، زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ تەقدىرىنى ئەڭ روشەن دەرىجىدە كۆرۈۋالالايمىز.

1770-يىلدىن 1815-يىلغىچە پاختا توقۇمىچىلىق كەسپى بەش يىل

ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى 30%تىن 40%كە قەدەر تۆۋەنلىتىلگەن. بەش يىلنىڭ ئالدىدا بىر ئىشچى بىر يىپەك لىنتا توقۇپ چىقسا 6 شىللىڭ ياكى 7 شىللىڭ ئالاتتى، ئەمدى ئارانلا 3 شىللىڭ 3 پېنس ياكى 3 شىللىڭ 6 پېنس ئالىدۇ؛ يەنە بىر خىل ئەمگەكتە، ئىلگىرى 4 شىللىڭ ياكى 4 شىللىڭ 3 پېنس ئالغان بولسا، ھازىر ئاران 2 شىللىڭ ياكى 2 شىللىڭ 3 پېنس ئالىدۇ. ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىتىلىشى ئېھتىياجنى قوزغاش يۈزىسىدىن چوقۇم تۆۋەنلىتىلىدىغان دەرىجىدىنمۇ ئېشىپ كەتكەن. ئەمەلىيەتتە كۆپ خىلدىكى يىپەك لىنتىلارنى ئېلىپ ئېيتساق، ئىش ھەققى تۆۋەنلىتىلگەن چاغلاردا تاۋار باھاسى چۈشىدىغان ئەھۋال ئەزەلدىن كۆرۈلمىگەن». (كومىتېت ئەزاسى ف.د.لانگېنىڭ دوكلاتى، «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى، 5-نومۇرلۇق دوكلات، 1866-يىلى» 114-بەت 1-دوكلاتتىن ئېلىنغان)



كاسات ياكى تۇرغۇن ھالەتكە چۈشۈپ قالدى. ئەڭ دەسلەپكى 45 يىلدا ئەنگلىيە زاۋۇت خوجايىنلىرى ماشىنىنى ۋە دۇنيا بازىرىنى مونوپول قىلىۋالدى. 1815-يىلدىن 1821-يىلغىچە بازار كاساتلاشتى. 1822-يىلدىن 1823-يىلغىچە گۈللەندى. 1824-يىلى جەمئىيەتكە ئۇيۇشتۇرۇشنى چەكلەش قانۇنى[364] بىكار قىلىنىپ، زاۋۇتلار ئومۇمىيۈزلۈك زور دەرىجىدە كېڭەيدى. 1825-يىلى كرىزىس[365] يۈز بەردى. 1826-يىلى پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىدىكى ئىشچىلار نامراتلىقتا چېكىگە يېتىپ، توپىلاڭ كۆتۈرۈلدى. 1827-يىلى ئەھۋال سەل ياخشىلاندى. 1828-يىلى پار كۈچى بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان توقۇش ماشىنىسى ۋە چەتكە چىقىرىش مىقدارى زور دەرىجىدە ئاشتى. 1829-يىلى چەتكە مەھسۇلات چىقىرىش (بولۇپمۇ ھىندىستانغا) ئىلگىرىكى يىللاردىكىدىن ئېشىپ كەتتى. 1830-يىلى بازارغا تاۋار تولۇپ، ئەھۋال قىيىنلاشتى. 1831-يىلدىن 1833-يىلغىچە بازار ئۇدا كاساتلاشتى؛ شەرقىي ھىندىستان شىركىتى شەرقىي ئاسىيا (ھىندىستان ۋە جۇڭگو) سودىسىنى مونوپول قىلىش ھوقۇقىدىن قالدى. 1834-يىلى زاۋۇتلار ۋە ئىستانوكلار زور دەرىجىدە كۆپىيىپ ئىشچىلار يېتىشمەي قالدى. نامراتلارنى يۆلەش يېڭى قانۇنى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ سانائەت رايونلىرىغا يۆتكىلىشىگە تۈرتكە بولدى. ھەرقايسى يېزا ئىگىلىك ۋىلايەتلىرىدىكى ئۆسمۈرلەر قالدۇرۇلماي بۇلاندى. ئاق قۇللار سودىسى باشلاندى. 1835-يىلى زور گۈللىنىش بارلىققا كەلدى. شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا قول بىلەن رەخت توقۇيدىغان ئىشچىلار ئاچ يالىڭاچلىقتا ھالاكەت گىردابىغا بېرىپ قالدى. 1836-يىلى زور گۈللىنىش بارلىققا كەلدى. 1837-يىلى ۋە 1838-يىلى كاساتلىق ھالىتى ۋە كرىزىس يۈز بەردى. 1839-يىلى قايتىدىن جانلىنىش بارلىققا كەلدى. 1840-يىلى قاتتىق كاساتلىق كۆرۈلدى، ئىسيان كۆتۈرۈلۈپ، ئارمىيە ئارىلاشتى. 1841-يىلى ۋە 1842-يىلى زاۋۇت ئىشچىلىرى ئېغىر ئازاب-ئوقۇبەت ئىچىدە قالدى. 1842-يىلى زاۋۇت خوجايىنلىرى ئاشلىق

قانۇننى ئەمەلدىن قالدۇرۇشقا مەجبۇرلاش مەقسىتىدە ئىشچىلارنى ئىشتىن بوشاتقىلى تۇردى. مىڭلىغان-ئونمىڭلىغان ئىشچىلار يوركشىرگە قاراپ يول ئالدى، ئەمما ئارمىيە ئۇلارنى توسۇپ ياندۇرۇپ كەلدى، ئۇلارنىڭ يولباشچىلىرى لانكاشىر سوتىغا تاپشۇرۇلدى. 1843-يىلى ئېغىر نامراتلىق كۆرۈلدى. 1844-يىلى قايتىدىن جانلىنىش بارلىققا كەلدى. 1845-يىلى قالتىس گۈللىنىش بولدى. 1846-يىلى دەسلەپتە يۈكسىلىش داۋاملىشىپ، كېيىنچە پەسىيىش ئالامەتلىرى كۆرۈلدى. ئاشلىق قانۇنى بىكار قىلىندى. 1847-يىلى كرىزىس كۆرۈلدى. «چوڭ بولكا»[229] شەرىپىگە ئىش ھەققى ئومۇميۈزلۈك 10% ياكى 10%تىن ئېشىپ تۆۋەنلىتىلدى. 1848-يىلى كاساتلىق داۋاملاشتى. مانچېستېر ئارمىيە ھىمايىسىگە ئېلىندى. 1849-يىلى قايتىدىن جانلىنىش كۆرۈلدى. 1850-يىلى گۈللىنىش بارلىققا كەلدى. 1851-يىلى تاۋارنىڭ باھاسى چۈشتى، ئىش ھەققى ئازلاپ، ئىش تاشلاش ھەرىكەتلىرى كۆپەيدى. 1852-يىلى ئەھۋال ياخشىلىنىشقا باشلىدى. ئىش تاشلاش ھەرىكەتلىرى كۆرۈلۈپ تۇردى، زاۋۇت خوجايىنلىرى چەت ئەل ئىشچىلىرىنى كىرگۈزۈش يولى بىلەن تەھدىت سالدى. 1853-يىلى سىرتقا مەھسۇلات چىقىرىش كۆپەيدى. پرېستونداكى ئىش تاشلاش سەككىز ئاي داۋاملىشىپ، ئېغىر نامراتلىق كېلىپ چىقتى. 1854-يىلى گۈللىنىش بارلىققا كېلىپ، بازارغا تاۋار تولۇپ كەتتى. 1855-يىلى ئامېرىكا، كانادا ۋە شەرقىي ئاسىيا بازارلىرىدىن ۋەيران بولۇۋاتقانلىق خەۋەرلىرى ئارقا-ئارقىدىن تارقىلىشقا باشلىدى. 1856-يىلى قالتىس گۈللىنىش بارلىققا كەلدى. 1857-يىلى كرىزىس كۆرۈلدى. 1858-يىلى ئەھۋال ياخشىلاندى. 1859-يىلى زور گۈللىنىش بارلىققا كېلىپ، زاۋۇتلار كۆپەيدى. 1860-يىلى ئەنگلىيە پاختا توقۇمىچىلىق كەسپى ئەڭ يۇقىرى پەللىگە يەتتى. ھىندىستان، ئاۋستىرالىيە بازارلىرى ۋە باشقا جايلاردىكى بازارلاردا تاۋارلار شۇنچىلىك تولۇپ كەتتىكى، ئېشىپ-تېشىپ قالغانماللار ھەتتا 1863-يىلىغىچىمۇ سېتىلىپ تۈگىمىدى.



فرانسىيە بىلەن سودا كېلىشىمى تۈزۈلدى.[366] زاۋۇت ۋە ماشىنىلار قالتىس كۆپەيدى. 1861-يىلى يۈكسىلىش بىر مەزگىل داۋاملىشىپ، ئارقىدىنلا پەسىيىش كۆرۈلدى. ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى پارتلاپ،[8] پاختا قەھەتچىلىكى يۈز بەردى. 1862-يىلدىن 1863-يىلغىچە پۈتۈنلەي تۈگەشتى.

پاختا قەھەتچىلىكىنىڭ تارىخى شۇ قەدەر ۋەكىللىك خاراكتېرگە ئىگە ئىكەنكى، بۇ ھەقتە ئازراق توختىلىپ ئۆتمەي بولمايدۇ. 1860-1861-يىللاردىكى دۇنيا بازىرىنىڭ ئەھۋالىغا دائىر قىسقىچە بايانىدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، زاۋۇت خوجايىنلىرى ئۈچۈن ئېيتقاندا پاختا قەھەتچىلىكى ناھايىتى دەل ۋاقتىدا يۈز بەردى، بۇھال قىسمەن جەھەتتىن ئۇلارغا پايدىلىق بولدى. بۇ—پاكىت، بۇ پاكىت مانچېستېر سودا ئۇيۇشمىسىنىڭ دوكلاتىدا ئاللىقاچان ئېتىراپ قىلىنغان، بۇنى پالمېرستون ۋە دېربىمۇ پارلامېنت يىغىنىدا ئېلان قىلغان، يەنە كېلىپ ئەمەلىي ئەھۋالمۇ بۇنى ئىسپاتلىغانىدى.(236) ئەلۋەتتە، 1861-يىلى بىرلەشمە پادىشاھلىقنىڭ 2887 پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسى ئىچىدە ئۇششاق فابرىكىلار خېلى نۇرغۇن ئىدى. بۇ 2887 فابرىكا ئىچىدىكى 2109 فابرىكا تەكشۈرگۈچى ئا. رېدگرېيۋغا بىۋاسىتە قاراشلىق دائىرە ئىچىدە ئىدى. ئۇنىڭ دوكلاتىدىن قارىغاندا، ئاشۇ 2109 فابرىكا ئىچىدە ئون ئات كۈچىگىمۇ بارمايدىغان پار قۇۋۋىتى ئىشلىتىلىدىغان فابرىكا 392 بولۇپ، 19%نى ئىگىلىگەن؛ 10-20 ئات كۈچىگىچە بولغان پار قۇۋۋىتى ئىشلىتىلىدىغان فابرىكا 345 بولۇپ، 16%نى ئىگىلىگەن؛ پار قۇۋۋىتى 20 ئات كۈچىگە تەڭ كېلىدىغان ۋە ئۇنىڭدىن ئېشىپ كېتىدىغان

(236) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 30-بەتكە قاراڭ.

فابرىكا 1372 .(237) ئۇششاق زاۋۇتلارنىڭ تەڭدىن تولىسى 1858-يىلدىن كېيىنكى گۈللىنىش مەزگىلىدە قۇرۇلغان رەخت توقۇش فابرىكىلىرى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ فابرىكىلارنىڭ زور كۆپ قىسمى بەزى ھايانكەشلەرنىڭ بۆلۈنۈپ، بىرسى كاللەك يىپ چىقىرىش، بىرى ماشىنا، يەنە بىرى زاۋۇت ئۆيى سېلىش ئاساسىدا قۇرۇلغان، بۇرۇنقى نازارەتچىلەر ياكى كاپىتال ۋە مال-مۈلكى يوق كىشىلەر تەرىپىدىن تىجارەتكە سېلىنغان. بۇ ئۇششاق زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ كۆپ ساندىكىلىرى ۋەيران بولدى. ئەمەلىيەتتە، پاختا قەھەتچىلىكى سودا كرىزىسىدىن ساقلاپ قالغان، بولمىسا ئۇلارمۇ ئوخشاشلا تەقدىرگە قالاتتى. گەرچە ئۇلار زاۋۇت خوجايىنلىرى ئومۇمىي سانىنىڭ 1/3 قىسمىنى تەشكىل قىلسىمۇ ئەمما ئۇلارنىڭ زاۋۇتقا سالغان كاپىتالى پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىگە سېلىنغان كاپىتالنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمىنى ئىگىلەيدۇ. پالەچ كۆلەمگە كەلسەك، ئىشەنچلىك مۆلچەرگە قارىغاندا 1862-يىل 10-ئايدا 60.3% ئۇرچۇق ۋە 58% توقۇش ئىستانوكى ئىشتىن توختىغان. پۈتكۈل سانائەت تارماقلىرىنىڭ ئەھۋالى ئەنە شۇ، ئەلۋەتتە، ھەرقايسى رايونلارنىڭ ئەھۋالى خىلمۇخىل ئوخشىمايدۇ. پەقەت ئىنتايىن ئاز ساندىكى زاۋۇتلار تولۇق ئىشلىيەلەيدۇ (ھەر ھەپتىدە 60 سائەت)، باشقا زاۋۇتلاردا ئىش توختاپ قېلىش ئەھۋاللىرى كۆرۈلگەن. ياخشى پاختىنىڭ ئورنىغا ناچار پاختا، دېڭىز ئارىلى پاختىسى ئورنىغا مىسىر پاختىسى (سېپتا ئىگىرىش زاۋۇتلىرىدا)، ئامېرىكا پاختىسى ۋە مىسىر پاختىسى ئورنىغا سۇرات (شەرقىي ھىندىستان) پاختىسى ئىشلىتىلگەچكە، شۇنىڭدەك كېرەكسىز پاختا سۇرات پاختىسىغا ئارىلاشتۇرۇلۇپ ساپ پاختا ئورنىدا ئىشلىتىلگەچكە، تولۇق ئىشلەيدىغان

(237) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 18-، 19-بەتلەرگە قاراڭ.



ۋە ئادەت بويىچە ئىشقا قاراپ ھەق ئالىدىغان ئاز سانلىق ئىشچىلارنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققىمۇ ساقلانغۇسىز دەرىجىدە ئازلاپ كەتكەن. سۇرات پاختىسىنىڭ تالاسى قىسقا، مەينەت، يىپى ئاسان ئۈزۈلۈپ كېتىدۇ، ئۇرۇش يىپىنى سىلىغلاشقا ئۇن ئىشلىتىلمەي تۈرلۈك ئېغىر ئارىلاشمىلار ئىشلىتىلگەن ۋەھاكازالار، بۇلارنىڭ ھەممىسى ماشىنىنىڭ سۈرئىتىنى ئاستىلىتىۋەتكەن، ياكى بىر توقۇمىچىلىق ئىشچىسى باشقۇرىدىغان توقۇش ئىستانوكىنىڭ سانىنى ئازايتىۋەتكەن، ئىستانوكتا كۆرۈلگەن چاتاقنى ئوڭشاشقا كېتىدىغان ئەمگەكنى ئاشۇرغان، ئىشلەپچىقىرىش مىقدارى ئازىيىش بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ھەقمۇ ئازايغان. سۇرات پاختىسى ئىشلىتىلگەن چاغلاردا، پۈتۈن كۈن ئىشلەيدىغان ئىشچىلارغىمۇ 20%، 30% ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ زىيان يەتكەن. ئەمما كۆپ سانلىق زاۋۇت خوجايىنلىرى ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى نىسبىتىنى يەنە 5%، 7.5% ۋە 10% كېمەيتكەن. شۇڭا، ھەپتىدە ئاران ئۈچ كۈن، ئۈچ يېرىم كۈن، تۆت كۈن ئىشلەيدىغان ياكى ھەركۈنى ئاران ئالتە سائەت ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ ھال-كۈنىنىڭ قانداقلىقىنىمۇ بىلىۋالغىلى بولىدۇ. 1863-يىلى ئەھۋال ياخشىلىنىشقا باشلىغاندىن كېيىن، توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى، يىپ ئىگىرىش ئىشچىلىرى قاتارلىقلارنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى يەنە ئاران 3 شىللىڭ 4 پېنس، 3 شىللىڭ 10 پېنس، 4 شىللىڭ 6 پېنس، 5 شىللىڭ بىر پېنس بولغان.(238) مۇشۇنداق پاجىئەلىك ئەھۋال ئاستىدىمۇ، زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى تۇتۇۋېلىش جەھەتتىكى ئىجادىيەت روھى قىلچە سۇسلاشمىغان، زاۋۇت خوجايىنلىرى ئىشلەتكەن پاختىلار ناچار، ماشىنىلار يارامسىز بولۇشتەك ئەھۋاللار تۈپەيلىدىن مەھسۇلاتتا مەسىلە كۆرۈلگەنىنىڭ ئۈستىگە، يەنە جازا تەرىقىسىدە ئىش ھەققىنى

(238) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»،41-، 45-بەتلەر ۋە 51-، 52-بەتلەر.

تۇتۇۋېلىشنىڭمۇ قىسمەن سەۋەبى بولدى. ناۋادا زاۋۇت خوجايىنى يەنە ئىشچىلار تۇرۇۋاتقان كىچىك ئۆيىنىڭمۇ ئىگىسى بولسا، ئۇنداقتا ئۇلار نامدىكى ئىش ھەققىنىڭمۇ بىر قىسمىنى ئۆي ئىجارىسى سۈپىتىدە تۇتۇپ قالىدۇ، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى رېدگرېيۋ ئاپتوماتىك توختىما ئۇرچۇقلۇق يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنى باشقۇرىدىغان ئىشچىلارنى (ئۇلارنىڭ ھەر بىرى ئاپتوماتىك توختىما ئۇرچۇقلۇق يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىدىن ئىككىنى باشقۇرىدۇ) تىلغا ئالغاندا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار

«14 كۈن تولۇق ئىشلەپ بولغاندىن كېيىن 8 شىللىڭ 11 پېنس ئالىدىكەن؛ بۇ ساندىن يەنە ئۆي ئىجارىسى تۇتۇپ قېلىنىدىكەن، زاۋۇت خوجايىنى ئۆي ئىجارىسىنىڭ يېرىمىنى يەنە سوۋغا سۈپىتىدە ئىشچىلارغا قايتۇرۇپ بېرىدىكەن. شۇنداق قىلىپ ئىستانوك باشقۇرغۇچى ئىشچىغا جەمئىي 6 شىللىڭ 11 پېنس تېگىدىكەن. 1862-يىلىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى مەزگىلىدە، توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئەڭ تۆۋەن بولغاندا 2 شىللىڭ 6 پېنس بولغان.»(239)

ھەتتا ئىشچىلار ناھايىتى قىسقا ۋاقىت ئىشلىگەن بولسىمۇ، ئىش ھەققىدىن دائىم ئۆي ئىجارىسى تۇتۇپ قېلىنغان.(240) لانكاشىردىكى بەزى جايلاردا ئاچارچىلىق كېسىلى يۇز بەرگەنلىكى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەسكەن! ئەمما بۇنىڭغا قارىغاندا مەسىلىنى تېخىمۇ چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغىنى شۇكى: ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدىكى ئىنقىلاب ئىشچىلارنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئېلىپ بېرىلىدۇ. بۇ خۇددى ئاناتومىستلارنىڭ پاقىنى تەجرىبە قىلىپ كۆرگىنىگە، قىممىتى يوق جانلىقلارنىڭ تېنى ئارقىلىق تەجرىبە ئېلىپ بارغىنىغا تامامەن ئوخشايدۇ. زاۋۇت تەكشۈرگۈچى رېدگرېيۋ مۇنداق دەيدۇ:

(239) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 41-، 42-بەتلەر.

(240) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 57-بەت.



«مەن گەرچە نۇرغۇنلىغان زاۋۇتلاردىكى ئىشچىلارنىڭ ئەمەلىي كىرىمىنى مىسالغا ئالغان بولسامۇ، ئەمما بۇنىڭلىق بىلەن ئۇلار ھەپتىدە مۇشۇنچىلىك پۇلغا ئېرىشەلەيدىكەن دەپ قاراپ قېلىشقا بولمايدۇ. زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ ئۈزلۈكسىز تەجرىبە قىلىشى سەۋەبىدىن ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالى تازا تۇراقسىز تۇرغان……ئۇلارنىڭ كىرىمى ئارىلاش پاختىنىڭ سۈپىتىگە قاراپ كۆپەيگەن ياكى كېمەيگەن، بەزى چاغلاردا ئىلگىرىكى ئالىدىغان ئىش ھەققىدىن 15% پەرقلەنگەن، ئەمما بىر ئىككى ھەپتە ئۆتكەندىن كېيىن تۇيۇقسىز 50%تىن 60% كىچە قەدەر تۆۋەنلەپ كەتكەن.»(241)

بۇ تەجرىبىلەر ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئېلىپ بېرىلىپلا قالماي، بەلكى يەنە ئىشچىلارنىڭ بەش ئەزاسىنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئېلىپ بېرىلغان.

«پاختا تايلىرىنى چۇۋۇيدىغان ئىشچىلارنىڭ ماڭا ئېيتىشىچە، چىدىغۇسىز سېسىقچىلىق دەستىدىن ئادەمنىڭ كۆڭلى ئېلىشىدىكەن.… پاختا ئېلىشتۇرۇش سېخى، پاختا پاكىزلاش سېخى ۋە پاختا تاراش سېخلىرى پاختا توزۇندىلىرى ۋە چاڭ-توزانغا تولغان بولۇپ، ئادەمنىڭ ئېغىز-بۇرۇن-كۆز-قۇلاقلىرىغا تەسىر قىلىدىكەن، يۆتەل قوزغىلىدىكەن ياكى دەم سىقىلىدىكەن…… پاختا تالاسى قىسقا بولغاچقا، يىپنى سىلىقلىغاندا پاختا يىپقا نۇرغۇن مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىياللار ئىشلىتىلىدىكەن، يەنە كېلىپ ئەسلىدە ئىشلىتىلىدىغان ئۇن ئورنىغا تۈرلۈك سەپلىمىلەر ئىشلىتىلىدىكەن، شۇنىڭ بىلەن توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىدا كۆڭلى ئېلىشىپ قەي قىلىدىغان، ھەزىم قىلىش ناچارلىشىدىغان ئەھۋاللار كۆرۈلگەن. چاڭ-توزان بەك كۆپ بولغانلىقتىن، كاناي، ھەلقۇم ياللۇغلىنىش ناھايىتى كۆپىيىپ كەتكەن؛ يەنە بىرى، سۇرات پاختىسىدىكى مەينەتچىلىك تېرىگە تەسىر قىلغانلىقتىن تېرە كېسەللىكىمۇ كۆپىيىپ كەتكەن.»

يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇن ئورنىغا ئىشلىتىلگەن سەپلىمە نەرسىلەر پاختا يىپىنىڭ ئېغىرلىقىنى ئاشۇرغاچقا، جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ فورتۇنات ھەمىيانى بولۇپ قالغان. بۇ سەپلىمىلەرنى ئىشلەتكەندىن كېيىن «15 قاداق خام ماتېرىيالدىن توقۇپ چىقىرىلغان رەختنىڭ ئېغىرلىقى 20

(241) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 50-، 51-بەتلەر.

قادا‌قتا يەتكەن».(242) زاۋۇت تەكشۈرگۈچى 1864-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى بەرگەن دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ:

«ھازىر، سانائەتتە بۇ ئۇسۇلدىن پايدىلىنىش دەل پەسكەش شەرمەندىچىلىك دەرىجىسىگە بېرىپ يەتتى. ئىشەنچلىك يەردىن بىلىشىمچە، 8 قاداق رەخت $5\frac{1}{4}$ قاداق پاختا ۋە $2\frac{3}{4}$ مەلھەملەنگەن ماتېرىياللاردىن توقۇلىدىكەن. بۇنىڭدىن باشقا $5\frac{1}{4}$ قاداق رەختكە ئىككى قاداق مەلھەملەنگەن ماتېرىيال ئارىلاشتۇرۇلغانىكەن. بۇ تېخى ئېكسپورتقا تەييارلانغان ئادەتتىكى كۆينەك رەختى ئىكەن. باشقا تۈردىكى رەختلەرگە بەزىدە 50% مەلھەملەنگەن ماتېرىيال قوشۇلىدىكەن، شۇڭلاشقا زاۋۇت خوجايىنلىرى ماختىنىپ، بىز شۇنىڭ ئۈچۈن بېيىپ كەتتۇقكى، بىزنىڭ رەختلىرىمىز ئاتاقتا رەخت توقۇلىدىغان يىپنىڭ قىممىتىدىنمۇ ئەرزان سېتىلىدۇ دېيىشىدىكەن. ئۇلار ھەقىقەتەن شۇنداق ماختىنىدىكەن.(243)

ھالبۇكى، ئىشچىلارنى قىيناۋاتقىنى زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ زاۋۇت ئىچىدە ئېلىپ بېرىۋاتقان سىناقلىرى ۋە شەھەر مەمۇرىيىتىنىڭ زاۋۇت سىرتىدا ئېلىپ بېرىۋاتقان سىناقلىرىلا ئەمەس، ئۇلارنى قىيناۋاتقىنى ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىكى، ئىشسىزلىق، نامراتلىق ۋە نامراتلارنى قۇتقۇزۇش، شۇنىڭدەك كېڭەش پالاتاسى بىلەن ئاۋام پالاتاسىنىڭ مەدھىيە سۆزلىرىلا ئەمەس.

«پاختا قەھەتچىلىكى تۈپەيلى ئىشسىز قالغان بەختسىز ئاياللار جەمئىيەت غېرىبلىرى بولۇپ قالدى، يەنە كېلىپ ھازىرمۇ ھەم شۇنداق...ياش پاھىشىلەرنىڭ سانى ئىلگىرىكى 25 يىلدىكىدىنمۇ كۆپىيىپ كەتتى.»(244)

(242) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1863-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 62-، 63-بەتلەر.
(243) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 27-بەت.
(244) بولتوندىكى ساقچى باشلىقى گاررىسىنىڭ خېتىدىن ئېلىنغان، بۇ خەت «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 61-بەتكە بېرىلگەن.



روشەنكى، بىرىتانىيىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى دەسلەپكى 45 يىلدا، يەنى 1770-يىلدىن 1815-يىلغىچە بولغان مەزگىلدە پەقەت بەش يىل كرىزىس ۋە تۇرغۇن ھالەتتە تۇرغان، ئەمما بۇ 45 يىل ئۇ دۇنيانى مونوپول قىلغان دەۋر بولدى. ئىككىنچى دەرۋردە، يەنى 1815-يىلدىن 1863-يىلغىچە بولغان 48 يىل ئىچىدە ئاران 20 يىل قايتا جانلىنىش ۋە گۈللىنىش دەۋرىدە تۇرغان، 28 يىل كاساتلىق ۋە تۇرغۇنلۇق ھالىتىدە تۇرغان. 1815-يىلدىن 1830-يىلغىچە ياۋروپا قۇرۇقلۇقى ۋە ئامېرىكا بىلەن رىقابەتلىشىشكە باشلىغان. 1833-يىلدىن باشلاپ «ئىرقنى قۇرۇتۇش» چارىسىگە تايىنىپ ئاسىيادىكى بازارنى زورلۇق بىلەن كېڭەيتكەن.[367] ئاشلىق قانۇنى بىكار قىلىنغاندىن كېيىن، 1846-يىلدىن 1863-يىلغىچە سەككىز يىل ئوتتۇراھال جانلىنىش ۋە گۈللىنىش مەزگىلىدە تۇرغان، ئەمما توققۇز يىل كاساتلىق ۋە تۇرغۇنلۇق مەزگىلىدە تۇرغان، پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىدىكى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ گۈللەنگەن مەزگىلدىمۇ قانداق ئەھۋالدا ئىكەنلىكىنى تۆۋەندىكى قوشۇمچە ئىزاھاتقا قاراپ ھۆكۈم قىلغىلى بولىدۇ.(245)

(245) 1868-يىلى ئەتىيازدا، پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى كۆچمەنلەر جەمئىيىتى قۇرۇشنى تەلەپ قىلىپ يازغان بىر پارچە مۇراجىئەتنامىسىدە مۇنداق دېگەن: «نۆۋەتتە زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ كۆپلەپ كۆچۈشى مۇتلەق زۆرۈر بولۇپ، بۇنى پەقەت ئاز ساندىكى كىشىلەرلا ئىنكار قىلىدۇ. تۆۋەندىكى پاكىتلاردىن مەلۇمكى، دائىم توختىماي كۆچۈپ تۇرىدىغانلار ھەرقانداق ۋاقىتتا ئېھتىياجلىق، بولمىسا ئادەتتىكى ئەھۋالدىكى ئورنىمىزنى ساقلاپ تۇرالمايمىز. بۇ پاكىتلار مۇنداق: 1814-يىلى سىرتقا چىقىرىلغان پاختا توقۇمىچىلىق مەھسۇلاتلىرىنىڭ ھۆكۈمەت بەلگىلىگەن قىممىتى (بۇ پەقەت سان كۆرسەتكۈچى) 17 مىليون 665 مىڭ 378 قاداق ئىدى، ئەمما ئەمەلىي بازار قىممىتى 20 مىليون 70 مىڭ 824 قاداق بولغان؛ 1858-يىلى سىرتقا چىقىرىلغان پاختا توقۇمىچىلىق مەھسۇلاتلىرىنىڭ ھۆكۈمەت بەلگىلىگەن قىممىتى 182 مىليون 221 مىڭ 681 قاداق ئىدى، ئەمما ئەمەلىي بازار قىممىتى ئاران 43 مىليون 1332 قاداق بولدى؛ مىقدارى ئون ھەسسە كۆپەيدى، ئەمما سېتىلىش باھاسى ئاران بىر ھەسسىدىن ئازراق ئاشتى. پۈتكۈل دۆلەتكە،

## 8. يىرىك سانائەت ئىشخانا قول سانائىتى، قول ھۈنەر ۋە ئائىلە ئەمگىكىدە كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىنقىلاب

### (a) قول ھۈنەر ۋە ئىش تەقسىماتى ئاساسىدىكى ھەمكارلىقنىڭ يوقىتىلىشى

بىز ماشىنىلارنىڭ قول ھۈنەر ئاساسىدىكى ھەمكارلىقنى ۋە قول ھۈنەرگە دائىر ئىش تەقسىماتى ئاساسىدىكى ئىشخانا قول سانائىتىنى قانداق يوقاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق.① كومباين ئالدىنقى ئەھۋالغا

بولۇپمۇ زاۋۇت ئىشچىلىرىغا ئىنتايىن زىيانلىق بولغان بۇ ئاقىۋەتنى بىر ۋاقىتتا رول ئوينايدىغان ھەرخىل سەۋەبلەر كەلتۈرۈپ چىقارغان. ئەمگەكنىڭ ئېھتىياجدىن ئېشىپ تۇرۇۋاتقانلىقى بۇنىڭدىكى ئەڭ گەۋدىلىك سەۋەبلەرنىڭ بىرى بولدى، ئەمما بۇنداق ئوشۇقچىلىق بىزگە ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىكىلەر ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدۇ، چۈنكى ئۇ يوقىتىلمىسا، بازارنى ئۈزلۈكسىز كېڭەيتىشكە توغرا كېلىدۇ. نۆۋەتتىكى تۈزۈم شارائىتىدا سودا ساھەسىدىكى دەۋرىي تۇرغۇنلۇق خۇددى ئەجەلگە ئوخشاش ساقلانغۇسىز بولۇپ قالدى. بۇنداق تۇرغۇنلۇقتىن پاختا توقۇمىچىلىق زاۋۇتلىرىمىزدا ئىش توختاپ قېلىشىمۇ مۇمكىن. ئەمما ئىنتاسىنىڭ ئىجادىيەت روھى بۇنىڭلىق بىلەنلا توختاپ قالمايدۇ. ئەڭ تۆۋەن مۆلچەرگە ئاساسلانغاندا، يېقىنقى 25 يىلدا 6 مىليون ئادەم بۇ دۆلەتتىن كېتىپ قالغان، شۇنداق بولسىمۇ، مەھسۇلاتنى ئەرزانلاشتۇرۇش مەقسىتىدە ئەمگەك ئۈزلۈكسىز تۈردە سىقىپ چىقىرىۋېتىلگەنلىكتىن، ھەتتا ئەڭ گۈللەنگەن مەزگىلدىمۇ يەنىلا قۇرامىغا يەتكەن زور بىر تۈركۈم ئەر ئىشچىلار ھەرقانداق شەرت ئاستىدا ھەرقانداق خىزمەت تېپىشقا ئامالسىز قالغان.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 51-، 52-بەتلەر) كېيىنكى بەزى بابلاردا، بىز پاختا توقۇمىچىلىق كەسپىدە كۆرۈلگەن زور بالايىئاپەت مەزگىلىدە، جانابىي زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ قانداقلارچە بارلىق ئاماللارنى ئىشقا سېلىپ، ھەتتا دۆلەت ھوقۇقىدىن پايدىلىنىپ، چەت دۆلەتلەرگە كۆچۈۋاتقان زاۋۇت ئىشچىلىرىنى توسۇش قەستىدە بولغانلىقىنى كۆرىمىز.②

① مۇشۇ تومنىڭ 698-، 714-716، 789-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 1061-1066، 1170-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



دائىر مىسال، ئۇ ئۇرمىچىلار ھەمكارلىقى ئورنىدا ئىشلەيدۇ. كېيىنكى ئەھۋالغا يىڭنە ياساش ماشىنىسى ئەڭ روشەن مىسال بولالايدۇ. ئادام سىمىتنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇ چاغلاردا 10 ئەر ھەمكارلىشىپ ئىش تەقسىملىۋېلىپ كۈنىگە 48 مىڭدىن ئاشۇرۇپ يىڭنە ياسايدىكەن. لېكىن ھازىر بىر ماشىنا 11 سائەتلىك بىر ئىش كۈنىدە 145 مىڭ دانە يىڭنە ياسىيالايدىغان بوپتۇ. بىر ئايال ياكى بىر كىچىك قىز ئوتتۇرا ھېساب بىلەن مۇشۇنداق ماشىنىدىن تۆتنى باشقۇرالايدىكەن، شۇڭا ئۇ مۇشۇ ماشىنا ئارقىلىق كۈنىگە 600 مىڭ دانە يىڭنە، ھەپتىسىگە 3 مىليوندىن ئاشۇرۇپ يىڭنە ئىشلەپچىقىرىدىكەن.(246) ھەمكارلىق ياكى ئىشخانا قول سانائىتى ئورنىدا ناۋادا بىرلا ماشىنا بولسا، ئۇنداقتا، ماشىنىنىڭ ئۆزىلا قول ھۈنەر ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسى بولالايدۇ. لېكىن قول ھۈنەر ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماشىنا ئاساسىدا قايتا شەكىللىنىشى پەقەت زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشى باسقۇچىغا ئۆتۈش بولۇپ، مېخانىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ (پار كۈچى ياكى سۇ كۈچى) ماشىنىنى ئادەم كۈچى ئورنىدا ھەرىكەتلەندۈرەلىگەن ھامان، ئادەتتىكى زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشى بارلىققا كېلىدۇ. ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىش ياكى بىرمۇنچە ئىشخانا قول سانائەتلىرىگە ئوخشاش پار كۈچىنى ئىجارىگە ئېلىشقا تايىنىپ، ياكى توقۇمىچىلىق كەسپى قاتارلىق بەزى تارماقلارغا ئوخشاش كىچىك تىپتىكى ئىسسىقلىق دىۋىگاتېلىنى ئىشلىتىشكە تايىنىپ[295]، ئارىلاپ-ئارىلاپ ھەمدە پەقەت قىسقا مەزگىللا مېخانىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ بىلەن ھەمكارلىشالايدۇ.(247) كاۋېنتىردىكى يىپەك توقۇمىچىلىق كەسپىدە،

(246) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 108-بەت 447-نومۇرلۇق.

(247) قول ھۈنەرنىڭ ئامېرىكىدا ماشىنا ئاساسىدا بۇنداق قايتا شەكىللىنىشى دائىم كۆرۈلىدىغان ئىش. دەل مۇشۇ سەۋەب تۈپەيلى، بۇ يەردىكى زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشىغا مۇقەررەر ئۆتىدىغان بۇنداق يۈزلىنىش ياۋروپاغا، ھەتتا ئەنگلىيىگە سېلىشتۇرغاندا نەچچە ھەسسە تېز سۈرئەتتە تەرەققىي قىلغان.

ئىلگىرى «كىچىك ئۆي زاۋۇت» دېيىلگەن تەجرىبە ئىستېخىيىلىك ھالدا تەرەققىي قىلغان. بىرقانچە قاتار كىچىك ئۆيلەر بىلەن قورشالغان چاسا مەيدان ئوتتۇرىسىغا پار ماشىنىسى ئورنىتىلغان ئاتالمىش ماشىنا ئۆيى سېلىنغان بولۇپ، پار ماشىنىسى مەركىزىي ئوق ئارقىلىق ھەرقايسى كىچىك ئۆيلەردىكى توقۇش ئىستانوكى بىلەن تۇتاشتۇرۇلغان. پار ماشىنىسى پۈتۈنلەي ئىجارىگە ئېلىنغان، مەسىلەن، ھەر بىر توقۇش ئىستانوكى ئۈچۈن $2\frac{1}{2}$ شىللىڭ تاپشۇرۇلغان. توقۇش ئىستانوكىنىڭ ئايلىنىش ياكى ئايلانماسلىقىدىن قەتئىينەزەر، پار ھەققى ھەر ھەپتىدە تاپشۇرۇلۇشى كېرەك. ھەربىر كىچىك ئۆيگە ئىككىدىن ئالتىگىچە توقۇش ئىستانوكلىرى قويۇلغان بولۇپ، بۇ ئىستانوكلارنىڭ بەزىلىرى ئىشچىلارنىڭ، بەزىلىرى سېتىۋېلىنغان، بەزىلىرى بولسا ئىجارىگە ئېلىنغان. كىچىك ئۆي زاۋۇتلىرى بىلەن رەسمىي زاۋۇتلار ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش 12 يىلدىن كۆپرەك داۋام قىلدى. ئاقىۋەتتە 300 كىچىك ئۆي زاۋۇتى پۈتۈنلەي ۋەيران بولدى.(248) بۇ جەرياننىڭ خاراكتېرى ھەرگىزمۇ باشلىنىشتىلا كەڭ كۆلەمدە ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بارىدىغان مەيدان تەلەپ قىلمىدى، يېقىنقى نەچچە 10 يىل ئىچىدە يېڭىدىن گۈللەنگەن كەسپلەر مەسىلەن، كونۋېرت ياساش كەسپى، قەلەم ئۇچى ياساش كەسپى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئادەتتە ئالدى بىلەن قول ھۈنەر ئىشلەپچىقىرىشى باسقۇچى، ئارقىدىن ئىشخانا قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىغا ئوخشاش ئاشۇنداق قىسقا ئۆتكۈنچى باسقۇچلارنى باشتىن كەچۈرگەندىن كېيىن زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشقا كىرىشكەن، مەھسۇلاتنىڭ ئىشخانا قول سانائىتى ئارقىلىق

(248) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 64-بەتكە قاراڭ.



ئىشلەپچىقىرىلىشى تەرتىپ بويىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان تۈرلۈك تەرەققىيات جەريانلىرىدىن تەركىب تاپماستىن، بەلكى ئۆزئارا قىلچە چېتىشلىقى يوق نۇرغۇن جەريانلاردىن تەركىب تاپقان جايلاردا، شەكىل جەھەتتىكى بۇنداق ئۆزگىرىش ئەڭ قىيىن ئىدى. مەسىلەن، بۇنداق ئەھۋال قەلەم ئۇچى ياسايدىغان زاۋۇت ئۈچۈن ئەڭ چوڭ توسالغۇ بولاتتى. ئەمما تەخمىنەن 15 يىل ئىلگىرى ئۆزئارا چېتىشلىقى يوق ئالتە جەرياننى بىردەمدىلا تاماملاپ بولىدىغان بىر خىل ئاپتوماتىك ماشىنا ئاللىقاچان ئىجاد قىلىنغانىدى. 1820-يىلى قول ھۈنىرى تەمىنلىگەن بىرىنچى تۈركۈمدىكى پولات قەلەم ئۇچىنىڭ باھاسى 7 فوند ستېرلىڭ 4 شىللىڭ ئىدى، 1830-يىلى ئىشخانا قول سانائىتى تەمىنلىگەنلىرىنىڭ 8 شىللىڭ بولغان. ئەمدىلىكتە زاۋۇتتىن توپ سېتىش سودىگەرلىرىگە بېرىلىدىغان باھاسى 2 پېنستىن 6 پېنسقىچە بولدى.(249) [368]

## (b) زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ ئىشخانا قول سانائىتى ۋە ئائىلە ئەمگىكىگە كۆرسىتىدىغان ئەكس تەسىرى

زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ تەرەققىياتىغا ۋە بۇنىڭغا قاراپ يېزا ئىگىلىكىدە يۈز بەرگەن ئۆزگىرىشكە ئەگىشىپ، باشقا بارلىق سانائەت تارماقلىرىدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى كېڭىيىپلا قالماي، بەلكى ئۇلارنىڭ

(249) ژىللوت ئەپەندى بىرمىنھامدا پولات قەلەم ئۇچى ياسايدىغان تۇنجى چوڭ كۆلەملىك قول ھۈنەر ئىشخانىسى قۇرغان. 1851-يىلى بۇ زاۋۇت 18 مىڭدىن ئاشۇرۇپ قەلەم ئۇچى ئىشلەپچىقىرالايتتى، يىلىغا 120 توننا تاختا پولات سەرپ قىلاتتى. بىرمىنھام بىرلەشمە پادىشاھلىقى ئىگىدارلىقىدىكى بۇ كەسپنى مونوپول قىلىۋالغان بولۇپ، ھازىر يىلىغا نەچچە مىليارد دانە قەلەم ئۇچى ئىشلەپچىقىرىدۇ. 1861-يىلدىكى تەكشۈرۈشكە ئاساسلانغاندا، بۇ كەسپكە ياللانغان ئىشچىلارنىڭ سانى 1428 بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە ئايال ئىشچىلار 1268 ئىكەن، يېشى ئەڭ كىچىك ئىشچى بەش ياش ئىكەن.

ئىشلەپچىقىرىشنىڭ
خاراكتېرىدىمۇ ئۆزگىرىش كۆرۈلدى. م تەركىبىي بۆلەكلەرگە
پرىنسىپى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ى قاتارلىقلار تەتبىقلاندى.
ئايرىۋەتتى ھەممە مېخانىكا ئىلمى، خ ئارقىلىق ھەل قىلىندى. بۇ
كۆرۈلگەن مەسىلىلەر ئومۇمەن تەبرول ئوينىدى. شۇڭا، ماشىنا
پرىنسىپ ھەممىلا يەردە ھەل ەريانىغا قىستىلىپ كىرسە، بەزىدە
بەزىدە ئىشخانا قول سانائىتىنىا ردى. شۇنداق قىلىپ، كونا ئىش
يەنە ئۇ جەريانىغا قىستىل ئىشخانا قول سانائەت تەشكىلىنىڭ
تەقسىماتىدىن ۋۇجۇدقا ك نشكە باشلىدى ھەممە يۈز بېرىۋاتقان
مۇستەھكەم جەۋھەرلى رۈن بىكارلىدى. بۇنىڭدىن باشقا، ئومۇمىي
ئۆزلۈكسىز ئۆزگىرىش ى بىرىككەن ئىشچىلار قۇرۇلمىسىدىمۇ نېگىزلىك
ئىشچىلار قۇرۇلمىسى ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىكىدىن ئەكسىچە،
ئۆزگىرىش كۆرۈا لانىنىڭ ئاساسىي نۇقتىسى ھازىر يولغا قويۇشقا
ئىش تەقسىمات
بولسىلا، ھەم ئاياللار ئەمگىكىگە، تۇرلۇك ياشتىكى باللار ئەمگىكىگە
ۋە ماللىكىر ئىشچىلار ئەمگىكىگە قويۇلدى، ئومۇمەن ئەنگلىيىلىكلەر
[illegible]دىكى ئاتالمىش «تۆۋەن باھالىق ئەمگەك»كە قويۇلدى. بۇ ئەھۋال
ماشىنا ئىشلىتىدىغان ياكى ماشىنا ئىشلەتمەيدىغان بارلىق كەڭ كۆلەمدە
بىرلەشكەن ئىشلەپچىقىرىشقا ئۇيغۇن كېلىپلا قالماي، يەنە ئىشچىلارنىڭ
شەخسىي تۇرالغۇسىدا ياكى كىچىك ئىش مەيدانلىرىدا ئىشلەپچىقىرىش
مەشغۇلاتى بولىدىغان ئاتالمىش ئائىلە سانائىتىگىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ.
بۇنداق ئاتالمىش زامانىۋى ئائىلە سانائىتى بىلەن مۇستەقىل شەھەر قول
ھۈنىرى ۋە مۇستەقىل يېزا ئىقتىسادىنى، بولۇپمۇ ئىشچىلارنىڭ ئائىلىسى
تۇرۇشلۇق تۇرالغۇنى ئالدىنقى شەرت قىلىدىغان كونىچە ئائىلە سانائىتى
ئوتتۇرىسىدا نامىدىن ئۆزگە ھېچقانداق ئورتاقلىق يوق. ھازىر زاۋۇت
ئاللىقاچان قول ھۈنەر ئىشخانىلىرى، ياكى دۇكانلارنىڭ تاشقى تارماق
ئاپپاراتى بولۇپ قالدى. كاپىتال زاۋۇت ئىشچىلىرىنى، قول سانائەت



ئىشخانىسى ئىشچىلىرىنى ۋە قول ھۈنەر ئىشچىلىرىنى كەڭ كۆلەمدە
توپلاش ھەممە ئۇلارغا بىۋاسىتە قوماندانلىق قىلىشتىن باشقا، يەنە
نۇرغۇن شەكىلسىز يول ئارقىلىق چوڭ شەھەرلەردە ئولتۇراقلاشقان ۋە
يېزىلاردا تارقاق ئولتۇراقلاشقان ئائىلە ئىشچىلىرىدىن ئىبارەت يەنە بىر
قوشۇننى ھەرىكەتكە كەلتۈرمەكتە. مەسىلەن، دىلى ئەپەندى
ئىرېلاندىيىنىڭ لوندوندېررى شەھىرىدە قۇرغان كۆينەك زاۋۇتىغا 1000
ئىشچى ۋە يېزىلاردا تارقاق ئولتۇراقلاشقان 9000 ئائىلە ئىشچىسى
ياللىغان.(250)

ھازىرقى زامان ئىشخانا قول سانائىتى ئەرزان ئەمگەك كۈچىنى ۋە
يېتىلمىگەن ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشتا ھەقىقىي
يوسۇندىكى زاۋۇت ئېكسپىلاتاتسىيىسىدىنمۇ بەك نومۇسسىزلىشىپ كەتتى،
چۈنكى زامانىۋى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ كۆپىنچىسىدە زاۋۇت ئىگە
بولغان تېخنىكا ئاساسى، يەنى ئادەم كۈچى ئورنىنى ئالغان ماشىنا ۋە
پىنىك ئەمگەك مەۋجۇت ئەمەس: شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، زامانىۋى
ئىشخانا قول سانائىتىدە، ئايال ئىشچىلار ياكى قۇرامىغا يەتمىگەن
ئىشچىلار زەھەرلىك ماددىغا ئوخشاش زىيانلىق نەرسىلەر بىلەن
زەھەرلىنىپ تۇرىدىغان شارائىتتا ئىشلەيدۇ. بۇنداق ئېكسپىلاتاتسىيە
ئاتالمىش ئائىلە ئەمگىكىدە ئىشخانا قول سانائىتىدىكىدىنمۇ يامان بولىدۇ،
بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى: ئىشچىلارنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچى تارقاق
بولغاچقا ئاجىز بولىدۇ، ھەقىقىي ياللىغۇچى بىلەن ئىشچىلار ئارىسىغا زور
بىر تۈركۈم ئاچكۆز پارازىتلار قىستىلىپ كىرىۋالىدۇ، ئائىلە ئەمگىكى
ھەممىلا يەردە ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ھېسابلىنىدىغان
ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش بىلەن، ھېچبولمىغاندا ئىشخانا قول

(250) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 68-بەت، 415-نومۇرلۇق

خاراكتېرىدىمۇ ئۆزگىرىش كۆرۈلدى. ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ پرىنسىپى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ھەرقايسى تەركىبىي بۆلەكلەرگە ئايرىۋەتتى ھەمدە مېخانىكا ئىلمى، خىمىيە ئىلمى قاتارلىقلار تەتبىقلاندى. كۆرۈلگەن مەسىلىلەر ئومۇمەن تەبىئىي يەن ئارقىلىق ھەل قىلىندى. بۇ پرىنسىپ ھەممىلا يەردە ھەل قىلغۇچ رول ئوينىدى. شۇڭا، ماشىنا بەزىدە ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ بۇ جەريانىغا قىستىلىپ كىرسە، بەزىدە يەنە ئۇ جەريانىغا قىستىلىپ كىردى. شۇنداق قىلىپ، كونا ئىش تەقسىماتىدىن ۋۇجۇدقا كەلگەن ئىشخانا قول سانائەت تەشكىلىنىڭ مۇستەھكەم جەۋھەرلىرى ئېرىشكە باشلىدى ھەمدە يۈز بېرىۋاتقان ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىشكە ئورۇن بېكارلىدى. بۇنىڭدىن باشقا، ئومۇمىي ئىشچىلار قۇرۇلمىسى يەنى بىرىككەن ئىشچىلار قۇرۇلمىسىدىمۇ نېگىزلىك ئۆزگىرىش كۆرۈلدى. ئىشخانا قول سانائىتى دەۋرىدىكىدىن ئەكسىچە، ئىش تەقسىماتى پىلانىنىڭ ئاساسىي نۇقتىسى ھازىر يولغا قويۇشقا بولسىلا، ھەممىشە ئاياللار ئەمگىكىگە، تۈرلۈك ياشتىكى باللار ئەمگىكىگە ۋە مەلىكىسىز ئىشچىلار ئەمگىكىگە قويۇلدى، ئومۇمەن ئەنگلىيىلىكلەر نەزەرىدىكى ئاتالمىش «تۆۋەن باھالىق ئەمگەك»كە قويۇلدى. بۇ ئەھۋال ماشىنا ئىشلىتىدىغان ياكى ماشىنا ئىشلەتمەيدىغان بارلىق كەڭ كۆلەمدە بىرلەشكەن ئىشلەپچىقىرىشقا ئۇيغۇن كېلىپلا قالماي، يەنە ئىشچىلارنىڭ شەخسىي تۇرالغۇسىدا ياكى كىچىك ئىش مەيدانلىرىدا ئىشلەپچىقىرىش مەشغۇلاتى بولىدىغان ئاتالمىش ئائىلە سانائىتىگىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ. بۇنداق ئاتالمىش زامانىۋى ئائىلە سانائىتى بىلەن مۇستەقىل شەھەر قول ھۈنىرى ۋە مۇستەقىل يېزا ئىقتىسادىنى، بولۇپمۇ ئىشچىلارنىڭ ئائىلىسى تۇرۇشلۇق تۇرالغۇنى ئالدىنقى شەرت قىلىدىغان كونىچە ئائىلە سانائىتى ئوتتۇرىسىدا نامىدىن ئۆزگە ھېچقانداق ئورتاقلىق يوق. ھازىر زاۋۇت ئاللىقاچان قول ھۈنەر ئىشخانىلىرى، ياكى دۇكانلارنىڭ تاشقى تارماق ئاپپاراتى بولۇپ قالدى. كاپىتال زاۋۇت ئىشچىلىرىنى، قول سانائەت



ئىشخانىسى ئىشچىلىرىنى ۋە قول ھۈنەر ئىشچىلىرىنى كەڭ كۆلەمدە توپلاش ھەمدە ئۇلارغا بىۋاسىتە قوماندانلىق قىلىشتىن باشقا، يەنە نۇرغۇن شەكىلسىز يول ئارقىلىق چوڭ شەھەرلەردە ئولتۇراقلاشقان ۋە يېزىلاردا تارقاق ئولتۇراقلاشقان ئائىلە ئىشچىلىرىدىن ئىبارەت يەنە بىر قوشۇننى ھەرىكەتكە كەلتۈرمەكتە. مەسىلەن، دىلى ئەپەندى ئىرېلاندىيىنىڭ لوندوندېررى شەھىرىدە قۇرغان كۆينەك زاۋۇتىغا 1000 ئىشچى ۋە يېزىلاردا تارقاق ئولتۇراقلاشقان 9000 ئائىلە ئىشچىسى ياللىغان.(250)

ھازىرقى زامان ئىشخانا قول سانائىتى ئەرزان ئەمگەك كۈچىنى ۋە يېتىلمىگەن ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشتا ھەقىقىي يوسۇندىكى زاۋۇت ئېكسپىلاتاتسىيىسىدىنمۇ بەك نومۇسسىزلىشىپ كەتتى، چۈنكى زامانىۋى ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ كۆپىنچىسىدە زاۋۇت ئىگە بولغان تېخنىكا ئاساسى، يەنى ئادەم كۈچى ئورنىنى ئالغان ماشىنا ۋە يېنىك ئەمگەك مەۋجۇت ئەمەس: شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، زامانىۋى ئىشخانا قول سانائىتىدە، ئايال ئىشچىلار ياكى قۇرامىغا يەتمىگەن ئىشچىلار زەھەرلىك ماددىغا ئوخشاش زىيانلىق نەرسىلەر بىلەن زەھەرلىنىپ تۇرىدىغان شارائىتتا ئىشلەيدۇ. بۇنداق ئېكسپىلاتاتسىيە [illegible]المىش ئائىلە ئەمگىكىدە ئىشخانا قول سانائىتىدىكىدىنمۇ يامان بولىدۇ، [illegible] شۇنىڭ ئۈچۈنكى: ئىشچىلارنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچى تارقاق [illegible] ئاجىز بولىدۇ، ھەقىقىي ياللىغۇچى بىلەن ئىشچىلار ئارىسىغا زور [illegible] تۈركۈم ئاچكۆز پارازىتلار قىستىلىپ كىرىۋالىدۇ، ئائىلە ئەمگىكى [illegible]لا يەردە ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ھېسابلىنىدىغان [illegible]لاشقان ئىشلەپچىقىرىش بىلەن، ھېچبولمىغاندا ئىشخانا قول

---

(250) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى [illegible] 116 [illegible] نومۇرلۇق

سانائىتى بىلەن رىقابەتلىشىپ تۇرىدۇ، نامراتلىق ئىشچىلارنى كەم بولسا بولمايدىغان ئەڭگەك شارائىتىدىن — بوشلۇق، يورۇقلۇق، ھاۋالىنىش ئەسلىھەلىرى قاتارلىقلاردىن مەھرۇم قىلىدۇ، ئىشقا ئورۇنلىشىش بارغانسېرى قىيىنلىشىدۇ، ئاخىرىدا يىرىك سانائەت ۋە يىرىك يېزا ئىگىلىكى سەۋەبىدىن «ئېشىپ قالغان» ئاشۇ كىشىلەر بۇ ئەڭ ئاخىرقى پاناھلىنىدىغان جايدا، ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت مۇقەررەر ئەڭ يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈلىدۇ. ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش قوللىنىلغانلىقتىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ سىستېمىلىق تېجىلىۋاتقانلىقى باشلىنىشتىلا ئەمگەك كۈچىنى ئايىماي ئىسراپ قىلىش ۋە ئەمگەكنى ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان نورمال شارائىتتىن مەھرۇم قىلىش بىلەن بىرۋاقىتتا ئېلىپ بېرىلغان. ئەمما ھازىر مەلۇم بىر سانائەت تارمىقىدا، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى بىلەن بىرلەشتۈرۈلگەن ئەمگەك جەريانىنىڭ تېخنىكا ئاساسى تەرەققىي قىلمىغانسېرى، بۇنداق تېجەش ئۆزىنىڭ قارشىلىشىش خاراكتېرىنى ۋە قانخور ماھىيىتىنى شۇنچە ئاشكارىلاپ قويىدۇ.

## (C) زامانىۋى ئىشخانا قول سانائىتى

مەن ئەمدى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان قائىدىلەرنى بىرقانچە مىسال كەلتۈرۈپ چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمەن. ئەمەلىيەتتە كىتابخان خىزمەت كۈنىگە ئائىت بابلاردىن نۇرغۇنلىغان دەلىللەرنى كۆرگەنىدى. بىرمىنھام ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى مېتالچىلىق قول سانائەت ئىشخانىلىرىغا 10 مىڭ ئايال ئىشچى ياللانغاندىن باشقا، يەنە 30 مىڭ بالا ۋە ئۆسمۈر ئىشچىلىققا ياللانغان، ئۇلارنىڭ تەڭدىن تولىسى ئېغىر ئىشلارنى قىلىدۇ. ئۇلار ئۇ يەردە سالامەتلىككە ئىنتايىن زىيانلىق بولغان مىس قۇيۇش، تۈگمە ياساش، ئېمالچىلىق، ئېلېكترلىك ھەل بېرىش، سىرچىلىققا



ئوخشاش ئىشلارنى قىلىدۇ.(251) لوندوندىكى ھەرقايسى كىتابگېزىت ...اسما زاۋۇتلىرى قۇرامىغا يەتكەن ۋە قۇرامىغا يەتمىگەن ئىشچىلارنى ھەددىدىن زىيادە ئىشلەتكەنلىكى ئۈچۈن «قۇشخانا»دەپ ئاتىلىپ قالغان.(251a) كىتاب تۈپلەش ئىشىدىمۇ ئاشۇنداق ھەددىدىن زىيادە ئىشلىتىش ئەھۋالى مەۋجۇت، ئاساسلىقى ئاياللار، كىچىك قىزلار ۋە باللار بۇ ئىشنىڭ قۇربانى بولۇپ كېتىدۇ. ئارغامچا ياساش كەسىپلىرىدە قۇرامىغا يەتمىگەن ئىشچىلارغا ئەڭ ئېغىر ئىش يۈكلەنگەن. تۇز چىقىرىش، شام ياساش كەسىپلىرىدە ۋە بۇنىڭدىن باشقا خىمىيە سانائىتى ئىشخانىلىرىدا ئۇلار يەنە كېچىلىك ئىشلەيدۇ؛ تېخىچە مېخانىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ ئىشلىتىلمىگەن يىپەك توقۇمىچىلىق كەسپىدە كىچىك باللار توقۇش ئىستانوكىنى ئىتتىرىپ ھەرىكەتلەندۈرىدۇ، بۇ ئىشتىن ئادەمنىڭ ھېچ ھالى قالمايدۇ.(252) ئاساسلىقى ئاياللار ۋە ...چىك قىزلارنى ياللاپ پۇرۇچ لاتىلارنى رەتلەيدىغان ئىش تازا يۈز ...كۆلىدىغان، ئەڭ مەينەت، ئىش ھەققى ئەڭ تۆۋەن ئىش ھېسابلىنىدۇ. ...كە ئايانكى، بۈيۈك برىتانىيە ئۆزىلا تۈگمەس پۇرۇچ لاتىغا ئىگە ...ولۇپلا قالماي، بەلكى يەنە دۇنيا بويىچە پۇرۇچ لاتا سودىسىنىڭ ...زى ھېسابلىنىدۇ. پۇرۇچ لاتىلار ياپونىيىدىن، ئەڭ يىراق جەنۇبىي ئامېرىكا دۆلەتلىرىدىن ۋە كانار ئاراللىرىدىن يۆتكەپ كېلىنىدۇ. ئەمما ئاساسلىق تەمىنلەش مەنبەسى گېرمانىيە، فرانسىيە، رۇسسىيە، ئىتالىيە، ...ر، تۈركىيە، بېلگىيە ۋە گوللاندىيە. پۇرۇچ لاتىلار ئوغۇت ياساشقا،

(251) ھەتتا شېففىلدىكى ئېكەك ياساش ئىشىغىمۇ باللار ياللانغان!

(251a) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل نەشرى ...-نومۇرلۇق؛ 6-بەت 55-، 56-نومۇرلۇق؛ 7-بەت 59-، 60-نومۇرلۇق.

(252) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 114-، 115-بەتلەر 6-، 7-نومۇرلۇق، تەكشۈرۈش كومىتېتى ...جايلاردا ئادەم ئورنىغا ماشىنا ئىشلىتىلدى دېيىلسە، ئۇنداقتا بۇ يەردە ھەقىقەتەن ماشىنا ...باللار ئىشلىتىلدى، دەپ توغرا كۆرسەتكەن.

كۆرپىگە، تىرىلمە يۇڭ توقۇلمىلارغا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە تېخى قەغەز ياسىلىدىغان خام ماتېرىيال قىلىنىدۇ. پۇرۇچ لاتىلارنى رەتلەيدىغان بۇ ئايال ئىشچىلار تەمرەتكە ۋە يۇقۇملۇق كېسەللىكلەرنى تارقىتىدىغان ۋاستە، يەنە كېلىپ ئۇلار ئالدى بىلەن مۇشۇ كېسەللىكلەرنىڭ قۇربانى بولۇپ كېتىدۇ.(253) مېتاللىق كانلىرى ۋە كۆمۈر كانلىرىدىن باشقا خىش-كاھىش مەيدانلىرىمۇ ھەددىدىن زىيادە ئەمگەكنى، ئېغىر ۋە نامۇۋاپىق ئەمگەكنى، شۇنىڭدەك گۈدەك چېغىدىن باشلاپلا ئىشقا سېلىنىۋاتقان ئىشچىلار بۇ جەھەتتە تارتقان جەبىر-زۇلۇمنى ئەڭ تېپىك مىسال سۈپىتىدە چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ. ئەنگلىيىدە بۇنداق خىش-كاھىش مەيدانلىرى يېڭىدىن ئىجاد قىلىنغان ماشىنىلارنى پەقەت ئاندا-ساندا ئىشلىتىپ قالىدۇ (1866-يىلى). 5-ئايدىن 9-ئايغىچە ئىش ئەتىگەن سائەت بەشتە باشلانسا كەچ سائەت سەككىزدە ئاخىرلىشىدۇ، ناۋادا ئاپتاپتا قۇرۇتىدىغان ئىش بولسا، كۆپىنچە ئەتىگەن سائەت تۆتتە باشلانسا كەچ سائەت توققۇزدا ئاخىرلىشىدۇ. ئەتىگەن سائەت بەشتىن كەچ سائەت يەتتىگىچە بولىدىغان ئىش كۈنى «قىسقارتىلغان»، «مۇۋاپىقلاشتۇرۇلغان» ئىش كۈنى ھېسابلىنىدۇ. ئوغۇللار ۋە قىزلار ئالتە يېشىدىن باشلاپ، ھەتتا تۆت يېشىدىن باشلاپ ئىشقا سېلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى قۇرامىغا يەتكەنلەرنىڭكىگە ئوخشاش ئۇزۇن، ھەتتا بەزىدە ئۇلارنىڭكىدىنمۇ ئۇزىراپ كېتىدۇ. ئىش تولىمۇ قىيىن بولۇپ، يازنىڭ تومۇز ئىسسىقى كىشىنى ناھايىتى ئاسانلا ھالىدىن كەتكۈزىدۇ. مەسىلەن، موسلىدىكى بىر خىش مەيدانىدا، 24 ياشلىق بىر قىز كۈنىگە 2000 خىش پىشۇرىدىكەن، قۇرامىغا يەتمىگەن ئىككى

(253) پۇرۇچ لاتا سودىسىغا دائىر دوكلاتقا ۋە «ئاممىۋى سەھىيە، 8-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى، ئىلاۋىنىڭ 196—208-بەتلىرىدىكى كۆپلىگەن ئەمەلىي مىساللارغا قاراڭ.



[illegible]ھاق ئۇنىڭغا ياردەملىشىپ توپا توشۇيدىكەن ۋە خىش تىزىدىكەن. بۇ ئىككى قىز ھەركۈنى 30 فۇت چوڭقۇرلۇقتىكى ئازگالدىن ئۇن تونتا توپا كولاپ، ئاندىن تولىمۇ تېيىلغاق يانتۇلۇقتىن تۆپىگە ئېلىپ چىقىپ، 210 فۇت يىراقلىقتىكى جايغا توشۇيدىكەن.

خىش مەيدانىدىن ئىبارەت بۇ تۇرمىدە تاۋلانغان ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەخلاق جەھەتتە چېكىگە [illegible] چۈشكۈنلەشمىگىنى يوق……ئۇلار گۈدەك چېغىدىن باشلاپلا تۈرلۈك سەت گەپلەرگە [illegible]كەن، ئۇلار تۈرلۈك قەبىھ، ئىپلاس، نومۇسسىز ئادەتلەر ئىچىدە ياۋايى ۋە نادان چوڭ [illegible] شۇنىڭ بىلەن كېيىنكى كۈنلەردە ئۇچىغا چىققان مۇتەھەم، شاللاقلىشىپ كەتكەن كۆكەمە [illegible] چىقىدۇ……ئۇلارنىڭ تۇرالغۇ شەكلى ئەخلاق بۇزۇلۇشىنىڭ ناھايىتى قورقۇنچلۇق بىر [illegible]. ھەر بىر يېتىلگەن ئىشچى (ئۇ رەسمىي مەلىكىلىك ئىشچى شۇنداقلا بىر ئىشچىلار [illegible]نىڭ بېشى ھېسابلىنىدۇ) ئۆز گۇرۇپپىسىدىكى يەتتە ئادەمنىڭ تامقى ۋە ياتقىنى ئۆزىنىڭ [illegible] ئۆيىگە ئورۇنلاشتۇرۇشى كېرەك. بۇلار مەيلى ئۇنىڭ ئائىلە ئەزاسى بولسۇن-بولمىسۇن، [illegible] ئوغۇل، ياكى چوڭ-كىچىك بولسۇن ھەممىسى ئۇنىڭ ئۆيىدە ئۇخلايدۇ. بۇنداق كىچىك [illegible] ئادەتتە ئاران ئىككى ئېغىز بولىدۇ، بەزىلىرى ئاران ئۈچ ئېغىز بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى [illegible]لايدۇ، ئۆيىدىن شامال ئۆتۈشمەيدۇ. ئۇلار بىر كۈن ئىشلەپ چارچاپ، تەرلەپ قاقشىپ، [illegible]غان تۇرسا، تازىلىق، پاكىزلىق، ئەدەب-قائىدە دېگەنلەرگە قانداقمۇ رىئايە قىلسۇن؟ [illegible] كىچىك ئۆيلەرنىڭ تولىسى مالىمانچىلىق ۋە پاسكىنىلىقنىڭ ھەقىقىي ئۈلگىسى…… بۇنداق [illegible] قىزلارنى ياللاپ ئىشلىتىشنىڭ ئەڭ چوڭ زىيىنى شۇكى، بۇنداق شارائىتتا ئۇلار [illegible]دىن باشلاپلا ئۆمۈرۋايەت شاللاق ئادەم بولۇپ ئۆتۈپ كېتىدۇ. تەبىئەت قوينىدا ئۇلار [illegible] ئىكەنلىكىنى بىلىپ بولغىچە، قوپال، سەت گەپلەرنى قىلىدىغان ئوغۇللاردىن بولۇپ [illegible] ئۇلار پارچە-پۇرات پاسكىنا لاتا-پاتىلارغا ئورۇلۇپ، يوتىلىرىنى ئېچىپ، چاچلىرىنى [illegible]تىلىشىپ يۈرىدۇ، ئۆزىنى تۈزەشتۈرۈپ يۈرۈش، ئەلھايا دېگەننى زادى بىلمەيدۇ. [illegible]دا، پۇت-قولىنى كېرىپ يەرگە يېتىۋالىدۇ ياكى يېقىن ئەتراپتىكى قانالدا [illegible]لەرنى مارايدۇ. ئۇلار كۈندۈزدىكى ئېغىر ئىشلارنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن، [illegible] يەڭگۈشلەپ، ئەرلەرگە ياندىشىپ قاۋاقخانىلارغا ماڭىدۇ.»

[illegible] ئىشچىلارنىڭ ھەممىسىلا كىچىك چېغىدىن باشلاپ ھاراققا [illegible] كېتىدۇ، بۇ تامامەن تەبىئىي ئىشلار.

[illegible] شۇكى، خىش ئىشچىلىرى ئۆزلىرىنى تاشلىۋەتكەن. خېلى ئوبدانلا بىر ئىشچى

سائۇسولفىلدتىكى پوپقا: ئەپەندىم، سىزنىڭ بىر خىش ئىشچىسىنى تەسرلەندۇرمىكىڭىز ئالۋاستىنى تەسرلەندۇرۇشتىنمۇ تەسكە چۈشىدۇ!» دېگەنىكەن.(254)

«ئاممىۋى سەھىيە دوكلاتى»نىڭ 4-نومۇرلۇق (1861-يىلى) ۋە 6-نومۇرلۇق (1863-يىلى) دوكلاتلىرىدىنمۇ زامانىۋى ئىشخانا قول سانائىتى (رەسمىي زاۋۇتتىن باشقا بارلىق چوڭ كۆلەملىك ئىشخانىلارنى كۆرسىتىدۇ)دىكى ئەمگەك شارائىتىنىڭ كاپىتالىزمچە تېجىلىشكە دائىر رەسمىي ماتېرىياللارنى كۆپ ئۇچراتقىلى بولىدۇ. دوكلاتتا ئىشخانىلار توغرىسىدىكى، بولۇپمۇ لوندوندىكى باسمىچىلىق ئىشخانىلىرى ۋە تىكمىچىلىك ئىشخانىلىرى توغرىسىدىكى تەسۋىرلەر يازغۇچىلىرىمىزنىڭ ئەڭ قورقۇنچلۇق خىيالىي تەسەۋۋۇرلىرىنىمۇ بېسىپ چۈشىدۇ. ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكىگە تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقى ئېنىق. مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ[200] دىرېكتور مىدىتسىنا ئەمەلدارى قوشۇمچە «ئاممىۋى سەھىيە دوكلاتى»نىڭ باش تۈزگۈچىسى سايمون دوختۇر مۇنداق دەيدۇ:

«مەن 4-نومۇرلۇق دوكلاتىمدا ‹1861-يىلى›، ئىشچىلارنىڭ ئۆزى ئۈچۈن مۇھىم بولغان ساغلام بولۇش ھوقۇقىدا قەتئىي چىڭ تۇرۇشى كېرەكلىكىنى، مۇنداقچە ئېيتقاندا، خوجايىندىن مەيلى قانداق ئىشقا سېلىنىشىدىن قەتئىينەزەر، مەسئۇلىيەت يار بەرگەن دائىرە ئىچىدە، ئەمگەكنى ساقلانغىلى بولىدىغانلىكى سالامەتلىككە زىيانلىق بارلىق ئەھۋالدىن خالىي قىلىشنى تەلەپ قىلىشى كېرەكلىكىنى كۆرسەتكەنىدىم، بۇنى ئەمەلىيەتتە ئىشقا ئاشۇرغىلى بولمايدۇ. مەن يەنە، ئىشچىلارنىڭ ئەمەلىيەت داۋامىدا ساغلام بولۇش ھوقۇقىنى ئۆزى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا ئامالسىز قالغان چاغدا، سەھىيە ساقچى ئەمەلدارلىرىدىنمۇ ھېچقانداق ئۈنۈملۈك ياردەمگە ئېرىشەلمەيدىغانلىقىنى كۆرسەتكەنىدىم······ھازىر سانسىزلىغان ئەرئايال ئىشچىلارنىڭ ھاياتى ئۇلار ئۆزلىرى شۇغۇللىنىۋاتقان كەسىپ كەلتۈرۈپ چىقارغان تۈگىمەس جىسمانىي ئازابئوقۇبەتلەر تۈپەيلى

(254) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل نەشرى 16—18-بەت 86—97-نومۇرلۇق؛ 130—133-بەت 39—71-نومۇرلۇق. يەنە «3-نومۇرلۇق دوكلات»، 1864-يىل نەشرى 48-، 56-بەتلەرگە قاراڭ.



ىكاردىن-بىكارغا خارابلاشماقتا ۋە قىسقارماقتا.»(255)

دوختۇر سايمون ئىشخانىلارنىڭ ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى چۈشەندۈرۈش يۈزىسىدىن بىر پارچە ئۆلۈم ستاتىستىكا جەدۋىلىنى مىسالغا ئالىدۇ: (256)

| ھەرقايسى ئالاقىدار [illegible] تارماقلىرى [illegible] ھەرخىل ياشتىكى ئىشچىلارنىڭ سانى | سالامەتلىك جەھەتتە ئۆزئارا سېلىشتۇرۇلىدىغان بىرقانچە سانائەت تارمىقى | ھەرقايسى سانائەت تارماقلىرىدىكى ياش پەرقى بويىچە ھەر 100 مىڭ ئادەم ئىچىدىكى ئۆلۈش نىسپىتى | | |
|---|---|---|---|---|
| | | 25-35ياش | 35-45ياش | 45-55ياش |
| 958265 | ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس يېزا ئىگىلىكى | 743 | 805 | 1145 |
| ئەر 22301 / ئايال 12377 | لوندون تىكمىچىلىك كەسپى | 958 | 1262 | 2093 |
| 13803 | لوندون باسمىچىلىقى | 894 | 1747 | 2367 |

## (d) زامانىۋى ئائىلە ئەمگىكى

ئەمدى ئاتالمىش ئائىلە ئەمگىكى توغرىسىدا توختىلىپ ئۆتمەكچىمەن. كاپىتالنىڭ يىرىك سانائەتنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلىپ قۇرۇلغان بۇ ئېكسپىلاتاتسىيە ساھەسى ۋە ئۇنىڭ كىشىنى چۆچۈتىدىغان ئەھۋالى توغرىسىدا ئاددىيراق چۈشەنچىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن،

(255) «ئاممىۋى سەھىيە، 6-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل لوندون نەشرى 29-، 31-بەتلەر.

(256) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 30-بەت. دوختۇر سايموننىڭ كۆرسىتىشىچە، لوندوندا 25 ياشتىن 35 ياشقىچە بولغان تىكمىچىلەر ۋە باسمىخانا ئىشچىلىرىنىڭ ئۆلۈش نىسبىتى ئەمەلىيەتتە [illegible]دىن خېلىلا يۇقىرى، چۈنكى ئۇلارنى ياللىغان لوندونلۇق خوجايىن يېزىلاردىن 30 ياشتىن [illegible] نۇرغۇنلىغان ياش «شاگىرتلار» ۋە «پراكتىكانتلار» (يەنى ئۆز ھۈنىرىنى ئۆستۈرمەكچى [illegible]لار)نى ئالغان. تەكشۈرۈش داۋامىدا بۇ كىشىلەر لوندونلۇق ھېسابلانغان بولۇپ، ئۇلار لوندوندىكى ئۆلۈش نىسبىتىنى ھېسابلاشتىكى ئاساسىي ساننى كۆپەيتىۋەتكەن، ئەمما لوندوندىكى [illegible]لەرنىڭ ساننى شۇنىڭغا يارىشا كۆپەيتىۋەتمىدى، چۈنكى ئۇلارنىڭ كۆپ قىسمى بولۇپمۇ [illegible] كېسەلگە گىرىپتار بولغانلىرى يېزىغا قايتىپ كېتىدۇ. (يۇقىرىقىغا ئوخشاش)

ئەنگلىيىنىڭ چەت ياقىلىرىدىكى بەزى يېزا-كەنتلەردە تىجارەت قىلىۋاتقان، تاشقى كۆرۈنۈشىدىن يېزا-قىشلاق تۈيغۇسىنى بېرىدىغان مىخ ياساش كەسىپلىرىنى كۆرۈپ باقايلى.(257) ئەمما بۇ يەردە، گۈللۈك جىيەك ئىشلەش كەسپى ۋە كۇلا ئىشلەش كەسپى ئىچىدىن زادىلا ماشىنا ئىشلەتمىگەنلىرىنى، ياكى ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن ھېچقانداق رىقابەتتە بولمىغان تارماقلار ئىچىدىن بىر نەچچىنى مىسال كەلتۈرسەكلا كۇپايە.

ئەنگلىيىدە 150 مىڭ ئادەم گۈللۈك جىيەك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدە تەخمىنەن 10 مىڭچە ئادەم 1861-يىلدىكى زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان، قالغان 140 مىڭ ئادەمنىڭ مۇتلەق كۆپ ساندىكىسى ئاياللار، ئۆسمۈر ئوغۇل-قىزلار ۋە بالىلار، بۇنىڭ ئىچىدە ئوغۇللار ناھايىتى ئاز. «ئەرزان باھالىق» بۇ ئېكسپلاتاتسىيە ئوبيېكتلىرىنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىنى نوتتىنگخامدىكى نامراتلار شىپاخانىسىنىڭ دوختۇرى ترومېن ئىستاتىستىكىلاپ چىققان تۆۋەندىكى ماتېرىيالدىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. گۈللۈك جىيەك ئىشلەيدىغان 686 نەپەر كېسەل ئايال ئىشچىدىن (كۆپىنچىسى 17 ياشتىن 24 ياشقىچە) سىل كېسىلىگە گىرىپتار بولۇش نىسبىتى تۆۋەندىكىچە (258):

1852-يىلى ھەر 45 ئادەمدىن بىر ئادەم　　1857-يىلى ھەر 13 ئادەمدىن بىر ئادەم
1853-يىلى ھەر 28 ئادەمدىن بىر ئادەم　　1858-يىلى ھەر 15 ئادەمدىن بىر ئادەم
1854-يىلى ھەر 17 ئادەمدىن بىر ئادەم　　1859-يىلى ھەر 9 ئادەمدىن بىر ئادەم

(257) بۇ يەردە ماشىنا ئارقىلىق مىخ ياساش ئەمەس، بەلكى بولقا بىلەن ئۇرۇپ مىخ ياساش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات»نىڭ 11-، 19-بەت 125—130-نومۇرلۇق؛ 52-بەت 11-نومۇرلۇق؛ 113-114-بەت 487-نومۇرلۇق؛ 137-بەت 674-نومۇرلۇق.

(258) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 22-بەت 166-نومۇرلۇق.



1855-يىلى ھەر 18 ئادەمدىن بىر ئادەم　　1860-يىلى ھەر 8 ئادەمدىن بىر ئادەم
1856-يىلى ھەر 15 ئادەمدىن بىر ئادەم　　1861-يىلى ھەر 8 ئادەمدىن بىر ئادەم

ئەڭ ئۈمىدۋار ھېسابلىنىدىغان تەرەققىيپەرۋەرلەر ۋە خۇددى فۇخقا ئوخشاش ئۇستا كاززاپ—گېرمانىيە ئەركىن سودا نەزەرىيىچىلىرى سىل كېسىلى نىسبىتىنىڭ بۇنداق ئېشىپ بېرىشىدىن چوقۇم رازىمەنلىك ھېس قىلىدۇ.

1861-يىلدىكى زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغىنى ماشىنىلىق ئىشلەپچىقىرىشقا كىرىشكەن ھەقىقىي مەنىدىكى گۈللۈك جىيەك ئىشلەش كەسپى بولدى، ئەمما ئەنگلىيىدە ئادەتتە بۇ كەسىپتىكىلەرنىڭ ھەممىسى ئالىقاچان ماشىنا ئىشلىتىشكە باشلىغانىدى. بۇ يەردە بىز ئاددىيلا تەكشۈرۈپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك تارماقلارنى (بىزنىڭ تەكشۈرۈشىمىز پەقەت ئائىتالمىش ئائىلە ئىشچىلىرى بىلەنلا چەكلىنىدۇ، ئەمما قول ھۈنەر ئىشخانىلىرىغا ۋە دۇكان قاتارلىق جايلارغا توپلاشقان ئىشچىلارغا چېتىلمايدۇ) مۇنداق ئىككى تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ، بىرى گۈللۈك جىيەكنى رەتلەش (ماشىنىدا توقۇلغان گۈللۈك جىيەكنىڭ ئاخىرقى پىششىقلاش ئىشلىرىنى كۆرسىتىدۇ، بۇ يەنە نۇرغۇن ئىش تۈرلىرىگە ئايرىلىدۇ)، يەنە بىرخىلى گۈللۈك جىيەكنى قولدا توقۇش.

گۈللۈك جىيەك رەتلەش ئىشى ئائىلە ئەمگىكىنىڭ بىر تۈرى سۈپىتىدە يا ئاتالمىش «ئايال خوجايىنىنىڭ ئۆيى»دە ئىشلىنىدۇ يا ئۇنى شۇ ئايال ئۆز ئائىلىسىدە ئۆزى ياكى پەرزەنتلىرى بىلەن بىللە ئىشلەيدۇ. «ئايال خوجايىنىنىڭ ئۆيى»دە ئىشلەشكە ئورۇنلاشتۇرۇلغان ئاياللار ئەسلىدىنلا كەمبەغەل. ئىشخانا ئۇلارنىڭ شەخسىي تۇرالغۇسىنىڭ بىر قىسمى. ئۇلار زاۋۇت خوجايىنى ياكى دۇكاندارلاردىن مال زاكاز قىلىپ ھۆددىگە ئېلىپ، ئاياللار، قىزلار ۋە بالىلارنى ئىشقا سالىدۇ، ئۇنىڭ ئادەم سانى ئۆينىڭ چوڭ-كىچىكلىكى ۋە تىجارەت ئېھتىياجىنىڭ

ئۆزگىرىشكە قاراپ بەلگىلىنىدۇ. ياللانغان ئايال ئىشچىلارنىڭ سانى بەزى ئىشخانىلاردا 20دىن 40 قىچە، بەزىلىرىدە بولسا 10دىن 20 گىچە بولىدۇ. باللار ئوتتۇرىچە 6 ياشتىن باشلاپلا ئىشلەيدۇ، ئەمما بەزى باللار 5 ياشقا توشماستىنلا ئىشلەيدۇ. ئىش ۋاقتى ئادەتتە ئەتىگەن سائەت 8 دىن كەچ سائەت 8گىچە بولىدۇ، ئارىلىقتىكى تاماق ۋاقتى $1\frac{1}{2}$سائەت بولۇپ، قەرەلسىز، يەنە كېلىپ كۆپىنچە سېسىق كىچىككىنە ئىشخانا ئۆيدە تاماق يەيدىغان گەپ. سودا ياخشى چاغلاردا، ئىشچىلار كۆپىنچە ئەتىگەن سائەت 8دىن (بەزى ۋاقىتتا سائەت 6دىن) كەچ سائەت 10، 11، ياكى 12لەرگىچە ئىشلەيدۇ. ئەنگلىيە گازارمىلىرىدا ھەر بىر ئەسكەرنىڭ 500—600 كۇب فۇتتىن، ھەربىي دوختۇرخانىلاردا 1200 كۇب فۇتتىن ئورۇن ئىگىلەيدىغانلىقى بەلگىلەنگەن. ئەمما بۇنداق كىچىك ئىشخانىلاردا بىر ئادەم ئاران67— 100 كۇب فۇت ئورۇن ئىگىلەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە گاز لامپىمۇ ئۆيدىكى ئوكسىگېننى خورىتىۋېتىدۇ. گۈللۈك جىيەكنىڭ پاكىز بولۇشى ئۈچۈن، مەيلى قىش پەسلى بولسىمۇ، ھەتتا يەرگە خىش ياكى تاش ياتقۇزۇلغان بولسىمۇ، باللار ھەردائىم چوقۇم ئايىغىنى سېلىۋېتىپ ئىشلەيدۇ.

«نوتتىنگخامدا، 15—20 چە بالىنىڭ 12 كۇب فۇتقا يەتمەيدىغان بىر ئېغىز كىچىك ئۆيدە قىستىلىپ، سوتكىسىغا 15 سائەت ئىشلەشكە مەجبۇر ئىكەنلىكىنى دائىم ئۇچراتقىلى بولىدۇ، بۇنداق ئىش ئەسلىدىنلا زېرىكىشلىك ۋە بەك چارچاشلىق، يەنە كېلىپ ئەمگەك شارائىتى سالامەتلىككە ئىنتايىن پايدىسىز،…… ھەتتا ئەڭ كىچىك ياشتىكى باللارمۇ ئىش قىلغاندا شۇنداق جىددىي ئىشلەيدۇ، ئۇلارنىڭ سۈرئىتى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ قولى ئىشتىن ئازراقمۇ توختاپ قالمايدۇ ياكى ئازراقمۇ ئاستىلاپ قالمايدۇ. ناۋادا بىرەرسى ئۇلاردىن گەپ سوراپ قالسا، ئۇلار ئىشقا مىنۇتدىكى دەخلى يېتىپ قالمىسۇن دەپ ئىشتىن كۆزىنى ئۈزمەيدۇ.»

ئەمگەك ۋاقتى ئۇزارغانسېرى، «ئايال خوجايىن»نىڭ «ئۇزۇن تاياق»



تۇتۇۋېلىپ باللارنى ئىشقا سۈيلەيدىغان قېتىم سانىمۇ كۆپىيىدۇ.

«باللار بارلىبارا چارچاپ قالىدۇ، ئۇلار قىلىۋاتقان ئىش زېرىكىشلىك، كۆز تالدىغان ئىش، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇزاققىچە بىرخىل ھالەتتە تۇرۇپ ئىشلەپ، قاتتىق چارچايدۇ، شۇڭا بۇنداق ئۇزاققا سوزۇلغان ئىش ئاخىرلىشىشقا ئاز قالغاندا ئۇلار خۇددى قۇشقا ئوخشاش جىم تۇرالماي قالىدۇ. مانا بۇ ھەقىقىي قۇل ئەمگىكى.»(259)

ئەگەر ئايالار ئۆز ئۆيىدە( بۇ ئۆيىنىڭ ھازىرقى زاماندىكى مەنىسى ئىجارىگە ئېلىنغان بىر ئېغىز ئۆي، كۆپىنچە بالىخانا ئۆي) باللا-چاقىسى بىلەن بىللە ئىشلىگەن تەقدىردە، ئەھۋال تېخىمۇ بەتتەرلىشىپ كېتىدۇ. بۇنداق ئىشلار نوتتىنگخامدىن 80 مىل نېرىغىچە بولغان رايونلاردىمۇ كۆپ ئۇچرايدۇ. ماگىزىنلاردا ئىشلەيدىغان باللار كەچ سائەت 9، 10 لاردا ئىشتىن چۈشكەندىن كېيىنمۇ ئۇلارنىڭ ئۆيگە بارغاندا ئىشلىشى ئۈچۈن يەنە بىرمۇنچە ئىش بېرىلىدۇ. كاپىتالىست ساختىپەز جانابلار بۇنداق چاغلاردا ياللىۋالغان مالىيىنىڭ ئېغىزى ئارقىلىق «بۇ ئىشنى ئاناڭغا بەرگىن»دېگەن بىر ئېغىز چىرايلىق سۆزنى قوشۇپ قويىدۇ ئەلۋەتتە، ئەمما ئۇ بىچارە بالىنىڭ ئۆيگە بارغاندىن كېيىن ئاپىسىغا ياردەملىشىپ بېرىشكە توغرا كېلىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ.(260)

قولدا گۈللۈك جىيەك توقۇش ئىشى ئاساسەن ئەنگلىيىنىڭ ئىككى يېزا ئىگىلىك رايونىدا ئىشلىنىدۇ. بىرى دېۋون ۋىلايىتىنىڭ جەنۇبىي دېڭىز ساھىلىنى بويلاپ 20 ـ30 مىل كەڭلىكتىكى جايلار ۋە شىمالىي دېۋوننىڭ ئاز ساندىكى جايلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان خونىتون گۈللۈك جىيەك توقۇش رايونى؛ يەنە بىرى بۇككىڭخام، بېدفورد، شىمالىي كېمپتون ۋىلايەتلىرىنىڭ كۆپ قىسمىنى، شۇنىڭدەك ئوكسفورد ۋە

(259) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 18-، 19-، 20-، 21-بەتلەر.

(260) يۇقىرىقىغا ئوخشاش.21-، 22-بەتلەر.

خېيتىندون ۋىلايەتلىرى ئەتراپىدىكى جايلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان رايونلار. دېھقان مەدىكارلار تۇرىدىغان كىچىك ئۆيلەر ئادەتتە ئىشخانا ھېسابلىنىدۇ. بەزى قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىنىڭ خوجايىنلىرى ياللىغان مۇشۇنداق ئائىلە ئىشچىلىرى ئاساسلىقى ئۆسمۈر قىزلار ۋە بويىغا يەتمىگەن قىزلار بولۇپ 3000دىن ئاشىدۇ. بۇ يەردىكى ئەھۋالمۇ گۈللۈك جىيەك رەتلەش ئىشىدىكى ئەھۋالغا ئوخشاش. پەقەت «خوجايىن ئايالنىڭ ئۆيى»نامرات ئاياللار ئۆز ئۆيىدە ئاچقان ئاتالمىش «گۈللۈك جىيەك توقۇش مەكتىپى»گە ئالمىشىدۇ. بۇنداق مەكتەپلەردە باللار 5 ييشىدىن (بەزىدە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك) باشلاپ تاكى 12 ياش ياكى 15 ياشقىچە ئىشلەيدۇ. بىرىنچى يىلى، ييشى ئەڭ كىچىك بالا ھەر كۈنى 4 سائەتتىن 8 سائەتكىچە ئىشلەيدۇ، سەل چوڭراقلىرى ئەتىگەن سائەت 6 كەچ سائەت 8 ياكى 10غىچە ئىشلەيدۇ.

«ئىشخانا ئۆي دېگىنى كىچىك ئۆيلەرنىڭ ئادەتتىكى ياتاق ئۆيى بولۇپ، شامالنى توسۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ پەنجىرىلىرىمۇ ئېتىۋېتىلگەن، بۇنداق ئۆيلەردە تۇرىدىغانلار ھەتتا قىش كۈنلىرىمۇ ئۆز بەدىنىنىڭ ئىسسىقلىقى ئارقىلىق ئۆزىنى ئىسسىتىشقا مەجبۇر بولىدۇ. بەزى جايلاردىكى مۇشۇنداق ئاتالمىش سىنىپلاردا كىچىكرەك قازناق ئۆي ئۇياقتا تۇرسۇن، مەش قويغىدەك ئورۇنمۇ چىقمايدۇ... بۇ ئەبگار ئۆيلەر ئادەتتىن تاشقىرى قىستاڭچىلىق بولۇپ، ھاۋاسى ناھايىتى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، ئەۋرەز، تەرەتخانا، سېسىق-چىرىندىلار ۋە ئىشىك يېنىغا دۆۋىلەپ قويۇلغان باشقا پاسكىنا نەرسىلەرمۇ زىيان يەتكۈزىدۇ.»

ئورۇن ئىگىلەشكە دائىر ئەھۋاللار:

«بىر گۈللۈك جىيەك توقۇش مەكتىپىدە، بىر خوجايىن ئايال بىلەن 18 قىز بالا



ئىشلەيدىكەن، ھەر بىر ئادەم 33 كۇب فۇت ئورۇن ئىگىلەيدىكەن؛ 18 ئادەم ئىشلەيدىغان، چىدىغۇسىز سېسىقچىلىققا تولغان يەنە بىر مەكتەپتە، ھەربىر ئادەم 24$\frac{1}{2}$ كۇب فۇت ئورۇن ئىگىلەيدىكەن. بۇ ئىشقا ئىككى ياشلىق، ئىككى يېرىم ياشلىق باللارمۇ ياللانغانىكەن.»(261)

بۇككىڭخام ۋە بېدفورد يېزا ئىگىلىك گرافلىقلىرىدىكى گۈللۈك جىيەك توقۇش كەسپى بىلەن شۇغۇللانمايدىغان جايلاردا، پاخال ئۆرۈمچىلىكى جانلانغان. بۇ كەسپ خېرتفورد ۋىلايىتىنىڭ نۇرغۇن قىسمىغا، ئېسسېكس ۋىلايىتىنىڭ شەرقىي ۋە شىمالىي قىسمىغا كېڭەيگەن.1861-يىلى پاخال ئۆرۈمچىلىكى ۋە چىغ قالپاق كەسپى بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار جەمئىي 48 مىڭ 43 نەپەر بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە ھەرخىل ياشتىكى ئەرلەر 3815 نەپەر ئىكەن، قالغانلىرى ئاياللار بولۇپ، 20 ياشتىن تۆۋەنلىرى 14 مىڭ 913 نەپەر ئىكەن، بۇنىڭ ئىچىدە قىز ئۆسمۈرلەر 6000غا يېقىنلىشىدىكەن. بۇ يەردە گۈللۈك جىيەك توقۇش مەكتىپى ئورنىغا «پاخال ئۆرۈمچىلىك مەكتىپى» ئالماشقان.[369] باللار ئادەتتە تۆت ييشىدىن باشلاپ، بەزىلىرى ئۈچ-تۆت ياش ئارىلىقىدىلا بۇ مەكتەپكە كىرىپ پاخال ئۆرۈمچىلىكىنى ئۆگىنىدۇ. ئۇلار ئەلۋەتتە ھېچقانداق تەربىيە ئالمايدۇ. باللار ئۆزى باشلانغۇچ مەكتەپنى «تەبىئىي مەكتەپ»دەپ ئاتاش ئارقىلىق، ئادەم قېنىنى شورايدىغان بۇنداق ئورۇندىن پەرقلەندۈرىدۇ. ئۇلار بۇنداق جايدا پەقەت ئاچلىقتىن ئۆلەي دەپ قالغان ئانىسىنىڭ كۆرسەتكەن ئىشنى يەنى كۈنىگە كۆپ دېگەندە 30 يارد پاخال ئۆرۈمچىلىك ۋەزىپىسىنى تاماملاش ئۈچۈنلا ئىشلەيدۇ. ئۇلار ئىشتىن قايتقاندىن كېيىن، ئائىلىسىدە يەنە ئانىسىنىڭ تەلىپى بويىچە كەچ سائەت 10-11لەرگىچە، ھەتتا سائەت

(261) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 29-30-بەتلەر.

12لەرگىچە ئىشلەيدۇ. ئۇلار شۆلگىيى بىلەن پاخالنى نەملەيمەن دەپ ھەمىشە قولى ۋە كالپۇكلىرىنى كېسۋالىدۇ. لوندوندىكى سەھىيە تەكشۈرگۈچىلىرى تەرىپىدىن ئوتتۇرىغا قويۇلۇپ، دوختۇر بىللارد تەرىپىدىن يەكۈنلەپ بېرىلگەن پىكىرگە بىنائەن، ياتاق ئۆي ياكى ئىشخانىلاردا ھەر بىر ئادەم ئاز دېگەندە 300 كۇب فۇت ئورۇن ئىگىلىشى كېرەك ئىدى. ئەمما پاخال ئۆرۈمىچىلىك مەكتىپىدىكى ئورۇن گۆللۈك جىيەك توقۇش مەكتىپىدىكىدىنمۇ كىچىك. «ھەر بىر ئادەمگە $12\frac{2}{3}$، 17، $18\frac{1}{2}$كۇب فۇت ئورۇن توغرا كېلىدۇ. ئەڭ كۆپ بولغاندىمۇ 22 كۇب فۇتقا يەتمەيدۇ». تەكشۈرگۈچى خادىم ئۇئايت مۇنداق دەيدۇ:

«بۇ سانلار ئىچىدىكى ئەڭ كىچىك سان ھەر تەرىپى ئۈچ مىل كېلىدىغان ساندۇق ئىچىدىكى بالا ئىگىلىگەن ئورۇننىڭ يېرىمىدىنمۇ كىچىك.»

باللارنىڭ 12 ياش ياكى 14 ياشقا توشقىچە كۆرىدىغان كەچۈرمىشلىرى ئەنە شۇ. نامراتلىقتىن چۈشكۈنلىشىپ كەتكەن ئاتا-ئانا پەقەت باللىرىدىن ئىمكانقەدەر كۆپرەك نەرسە ئۇندۇرۇۋېلىشنىلا ئويلايدۇ. باللار چوڭ بولغاندىن كېيىن تەبىئىيلا ئاتا-ئانىسىغا كۆڭۈل بۆلۈپمۇ قويمايدۇ ھەتتا تاشلىۋېتىدۇ.

«مۇشۇنداق تەربىيىلەنگەنلەرنىڭ ئارىسىدا نادانلىق ۋە شاللاقلىقنىڭ ئەۋج ئېلىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس... ئۇلارنىڭ ئەخلاقى ئىنتايىن بۇزۇلغان... نورغۇنلىغان ئاياللارنىڭ باللىرى نىكاھسىز تۇغۇلغان، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى تېخى بويىغا يەتمەي تۇرۇپلا باللىق بولغان. جىنايى ئىشلار دېلولىرىغا ئائىت ئىستاتىستىكا ماتېرىياللىرىنى پىششىق بىلىدىغان كىشىلەرمۇ بۇ ئەھۋالدىن چۆچۈمەي قالمايدۇ.(262)

(262) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 39-، 40-، 41-بەتلەر.



ئەپىسكۇپى، خرىستىئان دىنى بويىچە نوپۇزلۇق ئەرباب سانىلىدىغان گراف مونتالامبېرنىڭ جاكارلىشىچە، بۇ ئۆلگىلىك ئائىلىلەرنىڭ ۋەتىنى ياۋروپادىكى قايسىبىر ئۆلگىلىك خرىستىئان دۆلىتىمىش!

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئىككى خىل سانائەت تارمىقىدا، ئادەتتە ئىش ھەققى بەك تۆۋەن (پاخال ئۆرۈمىچىلىك مەكتىپىدە، باللارنىڭ ئەڭ يۇقىرى ئىش ھەققى ئايرىم ئەھۋاللاردا ئۈچ شىللىڭغا بارىدۇ)، ئەمما ناتۇرال ئىش ھەققى تۈزۈمى يولغا قويۇلغانلىقتىن①(بۇ تۈزۈم گۆللۈك جىيەك توقۇش كەسپى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان رايونلاردا قالتىس يولغا قويۇلغان)، ئەمەلىي ئىش ھەققى ئېغىزدىكى ساندىن تېخىمۇ تۆۋەنلەپ كەتكەن. (263)

### (e) زامانىۋى ئىشخانا قول سانائىتى ۋە ئائىلە ئەمگىكىنىڭ يىرىك سانائەتكە ئۆتۈشى. زاۋۇت قانۇنىنىڭ مۇشۇ ئىككى خىل ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدا يولغا قويۇلۇشى تۈپەيلىدىن بۇ ئىنقىلابنىڭ تېزلەشكەنلىكى

ئاياللارنىڭ ۋە قۇرامىغا يەتمىگەنلەرنىڭ ئەمگەك كۈچىدىن قالايمىقان پايدىلىنىشقا تايىنىش، ئىشچىلارنى بارلىق نورمال ئەمگەك شارائىتى ۋە تۇرمۇش شارائىتىدىن مەھرۇم قالدۇرۇشقا تايىنىش،

(263) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 1-نومۇرلۇق دوكلات» 1863-يىل نەشرى 185-بەت.

① مۇشۇ تومنىڭ 325-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

شەپقەتسىز ۋە چېكىدىن ئاشقان ئەمگەك ۋە كېچىلىك ئەمگەككە تايىنىش يولى بىلەنلا ئەمگەك كۈچىنى ئەرزانلاشتۇرماقچى بولغانلار ئاخىرى بىرىپ ئۆتۈپ كەتكىلى بولمايدىغان مەلۇم تەبىئىي چەككە دۇچ كېلىدۇ، ئەمما تاۋارنىڭ مۇشۇنى ئاساس قىلىپ ئەرزانلىشىشىدىمۇ ۋە پۈتكۈل كاپىتالىستىك ئېكسپلاتاتسىيىدىمۇ ئاخىرى بىرىپ مۇشۇنداق ئەھۋال يۈز بېرىدۇ. ئەھۋال مۇشۇ يەرگە يەتكەندە (بۇنىڭغا نۇرغۇن ۋاقىت كېتىدۇ)، ماشىنا ئىشلىتىش ۋە چېچىلاڭغۇ ئائىلە ئەمگىكىنى (يەنە ئىشخانا قول سانائىتىنى) تېزلىكتە زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشىغا ئايلاندۇرىدىغان پەيت يېتىپ كەلدى.

«كىيىم-بېزەك» ئىشلەپچىقىرىشى بۇ ھەرىكەتنىڭ ئەڭ روشەن ئىسپاتى بولالايدۇ. بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ تۈرگە ئايرىشى بويىچە سانائەتنىڭ بۇ تارمىقى چىغ قالپاق ۋە ئايالچە شىلەپە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى، شەپكە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى، ماشىنىچىلارنى، ئايالچە باش بېزەك ئىشچىلىرى ۋە ئايالچە مودا كىيىم ئىشچىلىرىنى (264)، كۆڭلەك تىككۈچىلەر ۋە تىككۈچىلىك ئىشچىلىرىنى، ئىچ كىيىم، پەلەي ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى ۋە موزدۇزلارنى، شۇنىڭدەك باشقا نۇرغۇن ئۇششاق كەسىپتىكىلەرنى، مەسىلەن، گالستۇك ۋە قاتتىق ياقا تىككۈچى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. 1861-يىلى ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىستىكى سانائەت تارماقلىرىغا جەمئىي 586 مىڭ 298 ئايال ئىشچى ياللانغان بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە 20 ياشقا يەتمىگەنلەر ئاز دېگەندە 115 مىڭ 242، 15 ياشقا يەتمىگەنلىرى 16 مىڭ 560، بىرلەشمە پادىشاھلىقتا (1861-يىلى) بۇ تۈردىكى ئايال ئىشچى جەمئىي 750 مىڭ 334 ئىدى.

(264) ئايالچە باش بېزەك كەسپى ئوچۇقىنى ئېيتساق، پەقەت باش بېزەك ياساشنىلا كۆرسىتىدۇ، ئەمما بۇ كەسىپتىكىلەر يەنە ئايالچە پەلتۇ ۋە كالتە يېپىنچىلارنىمۇ تىكىدۇ؛ ئەمما Putzmacherinnenگېرمانىيىنىڭ [ئايالچە مودا كىيىم ئىشچىلىرى] dressmakers لىرىگە ئوخشايدۇ.



ئوخشاش شۇ مەزگىلدە، ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىستىكى باش كىيىم، موزدۇزلۇق، پەلەيچىلىك ۋە تىككۈچىلىك كەسىپلىرىگە 437 مىڭ 969 ئەر ئىشچى ياللانغان بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە 15 ياشتىن تۆۋەنلىرى 14 مىڭ 964، 15-20 ياشتىكىلىرى 89 مىڭ 285، 20 ياشتىن ئاشقانلىرى 333 مىڭ 117. مۇشۇ ساھەگە تەۋە نۇرغۇنلىغان كىچىكرەك تارماقلار بۇ ئىستاتىستىكىغا كىرگۈزۈلمىگەن. ئەمما بىز نەق ساندىن قارىساق، 1861-يىلدىكى تەكشۈرۈشكە ئاساسلانغاندا، ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىستىلا مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار 1 مىليون 24 مىڭ 267 گە يەتكەن، يەنى، يېزا ئىگىلىكى ۋە چارۋىچىلىق كەسىپدىكىلەرنىڭ ئادەم سانى بىلەن تەڭلەشكەن. ماشىنا ئارقىلىق ھەيران قالارلىق دەرىجىدە زور مىقداردا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتلار ۋە ھەيران قالارلىق دەرىجىدە زور مىقداردا «ئايرىلىپ چىققان» ئىشچىلار زادى نەگە كەتتى، دېگەن مەسىلە ئەمدى بىزگە ئايدىڭلىشىۋاتىدۇ.

«كىيىم-بېزەك» ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلارنىڭ قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىمۇ بولىدۇ، ئۇلار پەقەت تەييار ھالەتتىكى پارچىلانغان پۈتىدقول ھالىتىدىكى[125] ئىش تەقسىماتىنىلا قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىسىنىڭ ئىچكى قىسمىدا قايتا ئىشلەپچىقىرىدۇ؛ يەنە بەزى كىچىكرەك قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئۇستىلىرىمۇ بولىدۇ، ئەمما ئۇلار ئەمدى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش ئايرىم ئىستېمالچىلار ئۈچۈن ئىشلىمەي، بەلكى قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرى ۋە دۇكانلار ئۈچۈن ئىشلەيدىغان بولدى، شۇنداق قىلىپ، كۆپىنچە پۈتۈن شەھەر ۋە پۈتۈن رايون بويىچە مەلۇم بىر كەسىپ بىلەن مەسىلەن، موزدۇزلۇق كەسپى قاتارلىقلار بىلەن مەخسۇس شۇغۇللىنىدىغان بولدى؛ ئاخىرىدا، ئاتالمىش ئائىلە ئىشچىلىرىمۇ بارلىققا كەلدى، ئۇلار مەھسۇلاتنىڭ تەگدىن تولىسىنى ئىشلەپچىقىرىپ، قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرى، دۇكان، ھەتتا كىچىكرەك قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئۇستىلىرىنىڭ

تارمىقىغا ئايلاندى.(265) يىرىك سانائەت زور مىقداردىكى ئەمگەك ماتېرىياللىرى، خام ئەشيا ۋە يېرىم پىششىق مەھسۇلات بىلەن تەمىنلىدى، يىرىك سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىكىدىن «ئايرىلىپ چىققان» كىشىلەر زور مىقداردىكى ئەرزان باھالىق، خالىغانچە ئىشلىتىلىدىغان ئادەم ماتېرىيالىنى ھاسىل قىلدى. بۇ ساھەدىكى قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىنىڭ بارلىققا كېلىشىدىكى ئاساسلىق سەۋەب شۇكى، كاپىتالىست ئېھتىياجىنىڭ ھەر بىر ئۆزگىرىشىگە ماسلىشالايدىغان بىر زاپاس قوشۇننى تۇتۇپ تۇرۇشقا ئېھتىياجلىق بولۇپ قالدى.(266) ئەمما بۇ قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرى تارقاق ھالەتتىكى قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشلەپچىقىرىشى ۋە ئائىلە ئىشلەپچىقىرىشىنى ئۆزىنىڭ كەڭ ئاساسى قىلىش بىلەن بىرگە يەنە ئۇنىڭ ئۆزى بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا يول قويىدۇ. بۇ ئەمگەك تارماقلىرىنىڭ زور مىقداردا قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرالىشىدىكى، شۇنىڭ بىلەن بىللە مەھسۇلاتنى بارغانسېرى ئەرزانلاشتۇرالىشىدىكى ئاساسلىق سەۋەب شۇكى، مەيلى ئىلگىرى ياكى ھازىر بولسۇن، ئىش ھەققى پەقەت قورساققا يەتسىلا بولىدىغان ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈرۈلگەن، ئەمما ئىش ۋاقتى ئادەم بەرداشلىق بېرەلەيدىغان ئەڭ يۇقىرى چەككىچە ئۇزارتىلغان. ئادەمنىڭ دەل تاۋارغا

(265) ئەنگلىيىنىڭ ئايالچە باش بېزەك ۋە ئايالچە مودا كىيىم كەسپىدىكىلەر كۆپىنچە ياللىغۇچى خوجايىنىنىڭ ئۆيىدە ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدۇ، ئىشچىلارنىڭ بىر قىسمى شۇ يەردە تۇرۇپ ئىشلەشكە ياللانغان ئايال ئىشچىلار، يەنە بىر قىسمى سىرتتا تۇرىدىغان، كۈنلۈك ئىشلەيدىغان ئاياللار.

(266) تەكشۈرگۈچى ئەزا ئۇئايت ھەربىي كىيىم تىكىدىغان بىر قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىسىنى تەكشۈرگەن، بۇ ئىشخانىدا ياللانغان1000—1200 ئىشچىنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك ئايال ئىدى؛ ئۇ يەنە 1300 نەپەر ئىشچىسى بار بىر ئاياغ تىكىش ئىشخانىسىنى تەكشۈرگەن، ئۇنىڭدا ئىشچىلارنىڭ يېرىمى دېگۈدەك ئۆسمۈرلەر ۋە باللار ئىدى، ۋەھاكازالار. («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى، 2-نومۇرلۇق دوكلات» 47-بەت 319-نومۇرلۇق)



ئايلىنىدىغان مۇشۇ قان-تەرى ئەرزانلاشقانلىقتىن، سىېتش بازىرى ئىلگىرى ئۈزلۈكسىز كېڭەيگەن، ھېلىھەم كۈنسايىن كېڭىيىۋاتىدۇ، ئەنگلىيىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئۆرپ-ئادەت ۋە ھەۋەسلىرىنى كۆكلىتىپ كېلىۋاتقان مۇستەملىكە جايلاردىكى بازارلار تېخىمۇ شۇنداق. بۇرۇلۇش نۇقتىسى ئاخىرى يېتىپ كەلدى. كونا ئۇسۇل ئاساسى ئارقىلىق پەقەت ئىشچى ماتېرىياللار دەھشەتلىك ئېكسپلاتاتسىيە قىلىندى، شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە سىستېمىلىق تەرەققىي قىلغان بەزى ئىش تەقسىماتلىرى ئازدۇر-كۆپتۇر قوللىنىلدى. بۇنداق ئاساس كۈنسېرى تەرەققىي قىلىۋاتقان بازارغا ۋە كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى تېخىمۇ ئۇچقاندەك تەرەققىي قىلىۋاتقان رىقابەتكە ئاللىقاچان ماسلىشالماي قالدى. ماشىنا ئىشلىتىدىغان پەيت يېتىپ كەلدى. بۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىنىڭ بارلىق تارماقلىرىنى (ئايالچە مودا كىيىم كەسپى، كېسىمچىلىك، موزدۇزلۇق، تىككۈچىلىك، باش كىيىم تىكىش قاتارلىقلار) تەڭ ئىگىلەيدىغان ھەل قىلغۇچ ئىنقىلاب ئەھمىيىتىگە ئىگە ماشىنا—تىكىش ماشىنىسى ئىدى.

تىكىش ماشىنىسىنىڭ ئىشچىلارغا بىۋاسىتە كۆرسىتىدىغان تەسىرى يىرىك سانائەت مەزگىلىدە يېڭى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنى بويسۇندۇرغان ماشىنىلارنىڭ تەسىرى بىلەن ئاساسىي جەھەتتىن ئوخشىشىپ كېتىدۇ. يېشى ئەڭ كىچىك باللار سىقىپ چىقىرىۋېتىلدى. ماشىنىدا ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى ئائىلە ئىشچىلىرىنىڭكىگە (بۇنىڭ ئىچىدە نۇرغۇنلىغان ئادەملەر «نامراتلار ئىچىدىكى ئەڭ نامراتلار» ئىدى) قارىغاندا ئۆسكەنىدى. ھال-كۈنى ياخشىراق قول ھۈنەرۋەنچىلىك كەسپىدىكىلەرنىڭ ئىش ھەققى ماشىنا بىلەن بولغان رىقابەت تۈپەيلىدىن تۆۋەنلەپ كەتتى. ماشىنىدا ئىشلەيدىغان يېڭى ئىشچىلار پۈتۈنلەي كىچىك قىزلار ۋە ياش ئاياللار ئىدى. ئۇلار ئەر ئىشچىلارنىڭ نىسبەتەن ئېغىر ئەمگەكتە ئىگىلىگەن زومىگەرلىك ئورنىنى مېخانىكىنىڭ كۈچىگە تايىنىپ يوقاتتى ھەمدە زور تۈركۈمدىكى يېشى چوڭ ئاياللار ۋە قۇرامىغا

يەتمىگەن بالىلارنى بىرقەدەر يېنىك ئەمگەكتىن سىقىپ چىقاردى. بۇنداق كۈچلۈك رىقابەت ئەڭ ئاجىز قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشچىلىرىنى ۋەيران قىلدى. يېقىنقى 10 يىلدىن بۇيان لوندوندا ئاچ-زارلىق سەۋەبىدىن ئۆلگەنلەر سانىنىڭ كىشىنى چۆچۈتەرلىك دەرىجىدە كۆپىيىشى بىلەن ماشىنىلاشقان تىككۈچىلىك كەسپىنىڭ كېڭىيىشى تەڭ قەدەمدە ئاشتى.(267) تىككۈچىلىك ماشىنىسىنى ئىشلىتىدىغان يېڭى ئايال ئىشچىلار ماشىنىنىڭ ئېغىر-يېنىكلىكى، چوڭ-كىچىكلىكى ۋە ئىقتىدارىغا قاراپ ئولتۇرۇپ ياكى ئۆرە تۇرۇپ ئىشلەيتتى، ماشىنىنى قولى ياكى پۇتى ئارقىلىق ھەرىكەتلەندۈرەتتى ياكى پۇتۇنلەي قول بىلەنلا ھەرىكەتلەندۈرەتتى، ئۇلار زور مىقداردا ئەمگەك كۈچى سەرپ قىلاتتى. ئۇلارنىڭ ئىشى ناھايىتى سوزۇلۇپ كېتىدىغانلىقتىن (گەرچە كۆپىنچىلىرىنىڭ كونا تۈزۈم شارائىتىدىكىدىن قىسقىراق بولسىمۇ) ئۇلارنىڭ سالامەتلىكىگە زىيانلىق ئىدى. موزدۇزلۇق، ئىچ كىيىم تىكىش، باش كىيىمچىلىككە ئوخشاش كەسىپلەردە، ئەسلىدىنلا ناھايىتى كىچىك، ناھايىتى قىستاڭ ئىشخانىلارغا ئەمدى تىكىش ماشىنىسى تىقىلغاندىن كېيىن سالامەتلىككە تېخىمۇ زىيانلىق بولدى. تەكشۈرگۈچى خادىم لورد مۇنداق دەيدۇ:

«30دىن 40قىچە ئىشچى ماشىنىدا ئىشلەيدىغان پاكار، قىستاڭ ئىشخانىغا كىرىش بىلەنلا ئادەم چىداپ تۇرغىلى بولمايدۇ…تېمپېراتۇرا (دەزمال قىزىتىدىغان گاز ئوچاقلىرىمۇ تەسىرى بار) كىشى قورققۇدەك دەرىجىدە ئۆرلەپ كېتىدۇ…مۇۋاپىق ئىش ۋاقتى يەنى چۈشتىن بۇرۇن سائەت سەككىزدىن چۈشتىن كېيىن سائەت ئالتىگىچە ئىشلەش بولغا قويۇلغان بولسىمۇ، ئەمما ھەر كۈنى

(267) مەسىلەن، 1864-يىل 2-ئاينىڭ 26-كۈنى مەركىزىي روپخەت ئىدارىسىنىڭ باشلىقى[370] بەرگەن ھەپتىلىك ئۆلۈم ئەھۋالى دوكلاتىدا بەش ئادەم ئاچلىقتىن ئۆلدى دېيىلگەن، يەنە شۇ كۈنى «تايمىس گېزىتى» يەنە بىر ئادەمنىڭ ئاچلىقتىن ئۆلگەنلىكىنى خەۋەر قىلغان. بىر ھەپتىدە ئالتە ئادەم ئاچلىقنىڭ قۇربانى بولغان!



يەنىلا ئۈچ-تۆت ئادەم ھوشىدىن كېتىدۇ.»(268)

ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدا يۈز بەرگەن ئۆزگىرىش يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىسلاھاتىنىڭ بۇ مۇقەررەر مەھسۇلى تۈرلۈك مۇرەككەپ ئۆتكۈنچى شەكىللەر داۋامىدا سادىر بولىدۇ. بۇ ئۆتكۈنچى شەكىلدىكى ئۆزگىرىشلەر تىكىش ماشىنىسىنىڭ مەلۇم بىر سانائەت تارمىقىنى ئىگىلەش دائىرىسىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى، ئىگىلەش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقىغا، ئىشچىلارنىڭ ئەينى ۋاقىتتىكى ئەھۋالىغا، ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشى، قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشلەپچىقىرىشى ۋە ئائىلىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئىچىدە قايسىسىنىڭ ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەنلىكىگە ۋە ئىشخانىنىڭ ئىجارە پۇلىغا باغلىق بولىدۇ،(269) ۋەھاكازالار. مەسىلەن، ئەمگەكنىڭ (ئاساسلىقى ئاددىي ھەمكارلىق يولى ئارقىلىق) يىرىمدىن كۆپرەكى ئاللىقاچان تەشكىللىنىپ بولغان ئاياللارچە مودا كىيىم كەسپىدە، ئەڭ دەسلەپتە تىكىش ماشىنىسى پەقەت ئىشخانا قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشىدىكى بىر يېڭى ئامىل ئىدى. تىككۈچىلىك، كۆينەكچىلىك، موزدۇزلۇق قاتارلىق كەسىپلەردە تۈرلۈك شەكىللەر ئۆزئارا ئارىلىشىپ كەتتى. بەزى جايلاردىكىسى ھەقىقىي يوسۇندىكى زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشى بولدى؛ بەزى جايلاردا ۋاسىتىچىلار كاپىتالىستلاردىن خام ماتېرىيال ئېلىپ، «كىچىك ئۆي» ياكى «بالىخانا»لارغا 10دىن 50كىچە

(268) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات»1864-يىل نەشرى 67-بەت 406-409-نومۇرلۇق؛ 84-بەت 124-نومۇرلۇق؛ 73-بەت 441-نومۇرلۇق؛ 68-بەت 6-نومۇرلۇق؛ 84-بەت 126-نومۇرلۇق؛ 78-بەت 85-نومۇرلۇق؛ 76-بەت 69-نومۇرلۇق؛ 72-بەت 438-نومۇرلۇق.

(269) «ئىشخانىنىڭ ئىجارە پۇلى ئاخىرىدا ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدىغان ئامىلدەك قىلىدۇ، شۇڭا پايتەختتە ئىشنى ئۇششاق خوجايىنلارغا ۋە ئائىلىلەرگە ھۆددىگە بېرىدىغان كونا تۈزۈم ئەڭ ئۇزۇن داۋاملاشتى، ئەڭ ئاۋۋال ئەسلىگە كەلدى.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 83-بەت 123-نومۇرلۇق) كېيىنكى بۇ سۆز پەقەت موزدۇزلۇق كەسىپىگە قارىتىپلا ئېيتىلغان.

ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ئادەمنى ياللاپ تىكىش ماشىنىسى ئەتراپىغا توپلىدى؛ ئاخىرىدا، بەزى جايلاردا ماشىنا تېخى تەشكىللىك سىستېما شەكىللەنمىگەن ئەمما پەقەت كىچىك دائىرىدىلا ئىشلىتىلگەندە يۈز بېرىدىغان ئەھۋالغا ئوخشاش، قول ھۈنەرۋەنچىلەر ياكى ئائىلە ئىشچىلىرى ئۆز ئائىلىسىدىكىلەر بىلەن بىللە ياكى سىرتتىن يالاپ كېلىنگەن ئاز ساندىكى ئىشچىلار بىلەن بىللە ئۆزلىرىگە تەۋە بولغان تىكىش ماشىنىسىنى ئىشلىتىدۇ.(270) ئەمەلىيەتتە، ھازىر ئەنگلىيەدە ئېقىۋاتقىنى مۇنداق تۈزۈم: كاپىتالىستلار ئۆز زاۋۇتلىرىغا نۇرغۇنلىغان ماشىنىلارنى توپلىۋالىدۇ، ئاندىن ماشىنىدا ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتلارنى ئائىلە ئىشچىلىرىدىن ئىبارەت بۇ چوڭ قوشۇننىڭ يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ پىششىقلاپ ئىشلىشىگە بۆلۈپ بېرىدۇ. (271) ئەمما ئۆتكۈنچى شەكىلدىكى چىگىش ئىشلار رەسمىي يوسۇندىكى زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشىغا ئۆتىدىغان بۇ يۈنىلىشنى ھەرگىزمۇ يوشۇرۇپ قالالمايدۇ. بۇنداق يۈنىلىشكە ئالدى بىلەن مەدەت بولىدىغىنى تىكىش ماشىنىسىنىڭ ئەسلىدىكى ئىقتىدارى ئىدى، ئۇنى ئىشلىتىشنىڭ تۈرلۈك يوللىرى ئىلگىرىكى تارقاق ھالەتتىكى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنى ئوخشاش بىر زاۋۇت ئۆيىدە ياكى ئوخشاش بىر كاپىتالنىڭ قوماندانلىقىدا بىرلەشتۈرۈشكە تۈرتكە بولىدۇ؛ ئۇنىڭدىن قالسا، دەسلەپكى قەدەملىك تىكىش خىزمىتى شۇنىڭدەك باشقا بەزى مەشغۇلاتلارنىڭ ماشىنا بار جايدا ئېلىپ بېرىلىشىغا تازا لايىق ئىدى؛ ئۈچىنچىسى، ئۆز ماشىنىلىرىدا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان قول سانائەتچىلەر ۋە ئائىلە ئىشچىلىرى ئېكسپىلاتاتسىيىگە ئۇچراشتىن خالىي بولالمايتتى. ھازىر، بۇ

(270) پەلەيچىلىك قاتارلىق كەسىپلەردە، ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك نامراتلارنىڭكىدىن ھېچقانچە پەرقلەنمەيدۇ، شۇڭا بۇنداق ئەھۋال مەۋجۇت ئەمەس.

(271) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 83-بەت 122-نومۇرلۇق.



قىسمەت ئاللىقاچان ئۇلارغا قىسمەن يۈزلەنگەنىدى. تىكىش ماشىنىسىغا سېلىنغان كاپىتال مىقدارىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئېشىشى(272)، ئىشلەپچىقىرىشقا تەسىر كۆرسەتتى ھەمدە بازار كاساتچىلىقىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى، بۇ ئائىلە ئىشچىلىرىغا قولىدىكى تىكىش ماشىنىلىرىنى سېتىش توغرىسىدا بېرىلگەن ئۇچۇر ئىدى. تىكىش ماشىنىلىرىنىڭ ئوشۇقچىلىقى يەنە تىكىش ماشىنىلىرىنىڭ سېتىلىش يولىنى ئېچىشقا ئالدىراۋاتقان ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى تىكىش ماشىنىسىنى ھەپتىلىك ئىجارىگە بېرىشكە مەجبۇر قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇششاق ماشىنا ئىگىلىرىنى ھالاكەتكە يۈزلەندۈرىدىغان رىقابەتلىك ۋەزىيەت شەكىللەندى.(273) ماشىنا قۇرۇلمىسىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرۇشى ۋە ماشىنىنىڭ كۈندىن-كۈنگە ئەرزانلىشىشى نەتىجىسىدە، كونا ماشىنىلارمۇ ئۈزلۈكسىز ئەرزانلاشتى، شۇنىڭ بىلەن بۇنداق ماشىنىلارنى ئىنتايىن تۆۋەن باھادا تۈركۈملەپ يىغىپ سېتىۋالغان چوڭ كاپىتالىستلارلا يەنە شۇ ماشىنىلارنى ئىشلىتىپ پايدا ئالالايدىغان بولدى. ئاخىرىدا، بۇ يەردىمۇ ئادەمنىڭ ئورنىنى پار ماشىنىسىنىڭ ئالغانلىقى خۇددى مۇشۇ تۈردىكى بارلىق ئۆزگىرىشلەرنىڭ جەريانىغا ئوخشاشلا ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولدى. پار كۈچىدىن پايدىلىنىش ئىشى ئەڭ دەسلەپتە پۈتۈنلەي تېخنىكا جەھەتتىكى بەزى توسالغۇلارغا، مەسىلەن، ماشىنا تەۋرىنىپ تۇرۇش، ماشىنا سۈرئىتىنى كونترول قىلىش قىيىن بولۇش، يېنىك تىپتىكى ماشىنىلار تېزلا كاردىن چىقىشقا ئوخشاش توسالغۇلارغا دۇچ كەلدى، ئەمما كىشىلەر تەجرىبىلەردىن بۇ توسالغۇلارنى يېڭىش ئۇسۇلىنى تېزلا

(272) 1864-يىلى يالغۇز لىستېردىلا توپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان موزدۇزلۇق كەسىپلىرىدە 800 يۈرۈش تىكىش ماشىنىسى ئىشلىتىلگەن.

(273) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 84-بەت 124-نومۇرلۇق.

ئۆگىنىۋالدى.(274) ناۋادا، نۇرغۇنلىغان ئىش ماشىنىلىرىنىڭ بىرقەدەر چوڭراق قول سانائەت ئىشخانىسىغا جۈغلىنىشى بىر تەرەپتىن پار كۈچىنىڭ قوللىنىلىشىغا تۈرتكە بولدى دېيىلسە، ئۇنداقتا يەنە بىر تەرەپتىن، پار بىلەن ئادەم مۇسكۇلى ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت ئىشچىلار ۋە ئىش ماشىنىلىرىنىڭ چوڭ زاۋۇتلارغا توپلىنىشىنى تېزلەتتى. مەسىلەن، ھازىر ئەنگلىيىدىكى «كىيىم-كېچەك»① ئىشلەپچىقىرىدىغان بۇ غايەت زور ساھە دەل باشقا كۆپ قىسمىنى ئىگىلەيدىغان كەسپلەرگە ئوخشاشلا ئىشخانا قول سانائىتى، قول ھۈنەرۋەنچىلىكى ۋە ئائىلە ئەمگىكىدىن زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشىغا ئۆتۈۋاتقان ئۆزگىرىشنى باشتىن كەچۈرمەكتە. ئەمما بۇنىڭدىن بۇرۇن، بۇ بارلىق شەكىللەر يىرىك سانائەتنىڭ تەسىرى ئاستىدا تامامەن ئۆزگىرىپ، پارچىلىنىپ غەلىتە شەكىلگە كېلىپ قالغانىدى، ئۇلاردا زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ سىجىل تەرەققىيات ئامىللىرى كۆرۈلمىگەنىدى، بىراق زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ بارلىق قورقۇنچلۇق تەرەپلىرى، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئېشىپ چۈشىدىغان تەرەپلىرى ئاللىقاچان تەكرار كۆرۈلگەنىدى.(275)

ئىستىخىيلىك ئېلىپ بېرىلغان بۇ سانائەت ئىنقىلابى ئاياللارنى،

(274) مەسىلەن، لوندون پىملىكودىكى ھەربىي كىيىم زاۋۇتىدا، لوندون دېررىدىكى تىللى-گېندېرسون كۆينەك زاۋۇتىدا، لىمېرىكتىدىكى تېيىت شىركىتىنىڭ 1200دەك ئادەم ئىشلەيدىغان كىيىم-كېچەك زاۋۇتىدا ئەھۋال ئەنە شۇنداق ئىدى.

(275) «زاۋۇت تۈزۈمىگە ئۆتۈش يۈزلىنىشى» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 67-بەت). «ھازىر كەسپلەرنىڭ ھەممىسلا ئۆتكۈنچى ھالەتتە تۇرماقتا ھەمدە گۈللۈك جىيەكچىلىك، رەخت توقۇش قاتارلىق كەسپلەر باشتىن كەچۈرگەن ئاشۇنداق ئۆزگىرىشلەرنى باشتىن كەچۈرمەكتە.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 67-بەت 405-نومۇرلۇق) «بىر قېتىملىق مۇكەممەل ئىنقىلاب» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 46-بەت 318-نومۇرلۇق). 1840-يىللاردىكى بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى مەزگىلىدە، پايپاقچىلىق ئىشى قولدا ئېلىپ بېرىلاتتى. 1846-يىلدىن باشلاپ تۈرلۈك ماشىنىلار قوللىنىلىشقا باشلىدى، ھازىر بۇ

①مۇشۇ تومنىڭ 878-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن



بالىلارنى، ئۆسمۈرلەرنى ئىشقا سالىدىغان بارلىق سانائەت تارماقلىرىدا زاۋۇت قانۇنىنىڭ يولغا قويۇلۇشى نەتىجىسىدە سۈنئىي ئۇسۇلدا تېزلەشتۈرۈلدى. خىزمەت كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى، دەم ئېلىش ۋاقتىنى، ئىشقا چىقىش-ئىشتىن چۈشۈش ۋاقتىنى مەجبۇرىي بەلگىلەش، بالىلار سىېنا ئالمىشىپ ئىشلەش تۈزۈمىنى يولغا قويۇش، مەلۇم ياشقا توشمىغان بالىلارنى ئىشقا سېلىشنى مەنئى قىلىش قاتارلىقلار بىر تەرەپتىن تېخىمۇ كۆپ ماشىنىلارنى ئىشلىتىشنى(276)، ھەمدە پارنى ئادەم مۇسكۇلى ئورنىدا ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ قىلىشنى تەلەپ قىلدى(277). يەنە بىر تەرەپتىن، ۋاقىت جەھەتتىن مەھرۇم قىلىنغان نەرسىلەرنى ئورۇن ئالىقلىق تولۇقلىۋېلىش ئۈچۈن، ئورتاق ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى مەسىلەن، مەش، زاۋۇت ئۆيى قاتارلىقلارنى تولۇقلاش ۋە كېڭەيتىش، يىغىپ ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تېخىمۇ زور دەرىجىدە جۇغلاشقا ھەمدە شۇنىڭغا ماسلاشتۇرۇپ ئىشچىلارنى تېخىمۇ زور دەرىجىدە توپلاشقا توغرا كېلىدۇ. زاۋۇت قانۇنىنىڭ تەھدىتىگە دۇچ

ماشىنىلار پار بىلەن ھەرىكەتلىنىدىغان بولدى. ئەنگلىيىدە پايپاق توقۇش كەسپىگە ياللانغان تۈرلۈك ياشتىكى (ئۈچ ياشتىن باشلاپ) ئەر-ئايال ئىشچىلارنىڭ سانى 1862-يىلى تەخمىنەن 120 مىڭ ئىدى. پارلامېنتنىڭ 1862-يىلى 2-ئاينىڭ 11-كۈنىدىكى دوكلاتىغا [371] ئاساسلانغاندا ئۇلاردىن ئاران 4063 ئادەم زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان.

(276) مەسىلەن، ساپالچىلىق توغرىسىدا، «گلازگو برىتانىيە ساپال بۇيۇم زاۋۇتى»نى قۇرغان كوكرېن شىركىتىنىڭ دوكلاتىدا مۇنداق دېيىلگەن: «مەھسۇلات مىقدارىمىزنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، ھازىر ماشىنىلارنى كەڭ دائىرىدە ئىشلىتىدىغان بولدۇق، مەلىكىسىز ئىشچىلارنى ماشىنىغا قاراشقا سالدۇق، ھەر كۈنلۈك ئەھۋالغا قاراپ، بىزدە كونا ئۇسۇلنى قوللانغان چاغدىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرالايدىغانلىقىمىزغا ئىشەنچ تۇغۇلدى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 13-بەت). «زاۋۇت قانۇنىنىڭ رولى ماشىنىلارنىڭ ئىشلىتىشنى يەنىمۇ ئىلگىرى سۈرۈش بولدى» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 13-، 14-بەت)

(277) مەسىلەن، ساپالچىلىقتا زاۋۇت قانۇنى يولغا قويۇلغاندىن كېيىن، قول بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان چىغرىق ئورنىغا موتۇرلۇق چىغرىق ئىشلىتىلىدىغان ئەھۋاللار خېلى كۆپەيدى.

كەلگەن ھەر بىر ئىشخانا قول سانائىتى ئورنىنىڭ تەلۋىلەرچە قايتىلاپ ماختاپ ئۇچۇرىدىغان ئاساسلىق قارشى دەلىلى ئەمەلىيەتتە: تېخىمۇ زور مىقداردا كاپىتال چىقىم قىلىش شەرت، شۇنىڭدىن كونا كۆلەم ئاساسىدا ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملاشتۇرغىلى بولىدۇ، دېگەندىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئىشخانا قول سانائىتى ۋە ئائىلە ئەمگىكى ئوتتۇرىسىدىكى ۋاستىلىك شەكىلگە ۋە ئائىلە ئەمگىكىنىڭ ئۆزىگە كەلسەك، ئۇنداقتا، خىزمەت كۈنىگە ۋە بالىلار ئەمگىكىگە چەك قويۇلۇشقا ئەگىشىپ، بۇلارمۇ كۈندىن-كۈنگە مەۋجۇتلۇق ئورنىدىن مەھرۇم قالىدۇ. ئەرزان ئەمگەك كۈچلىرىنى چەكسىز ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئۇلارنىڭ رىقابەتلىشىش ئىقتىدارىنىڭ بىردىنبىر ئاساسى.

زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ مۇھىم شەرتى—ئىشلەپچىقىرىش نەتىجىسىنى نورمال كاپالەتكە ئىگە قىلىش، مۇنداقچە ئېيتقاندا، مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە مۇئەييەن مىقداردا تاۋار ئىشلەپچىقىرىلغان بولۇش، ياكى ئالدىنئالا كۆزلەنگەن پايدىلىق ئۈنۈمنى قولغا كەلتۈرگەن بولۇش، بولۇپمۇ خىزمەت كۈنى بەلگىلەنگەندىن كېيىن تېخىمۇ شۇنداق بولۇش. ئىككىنچى شەرتى، بەلگىلەنگەن خىزمەت كۈنىدە قانۇن بويىچە بەلگىلەنگەن دەم ئېلىش ۋاقتى ئەمگەكنى تۈيۈقسىز ۋە دەۋرىيلىك توختاتقىلى بولىدىغان، ئەمما ئىشلەپچىقىرىلىش باسقۇچىدا تۇرۇۋاتقان بۇيۇملار زىيانغا ئۇچرىمايدىغان بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەلۋەتتە، مەلۇم خىمىيىلىك ۋە فىزىكىلىق جەريانىنى باشتىن كەچۈرۈشكە توغرا كېلىدىغان كەسىپلەر (مەسىلەن، كۇلالچىلىق، ئاقارتىش، بوياقچىلىق، بولكىچىلىق كەسىپلىرى ۋە كۆپىنچە مېتال پىششىقلاش كەسىپلىرى)گە قارىغاندا، ساپ مېخانىكىلىق كەسىپلەرنىڭ ئىشلەپچىقىرىش نەتىجىسى بىرقەدەر ئاسان كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ، ئەمگەكنى توختىتىش ئىشىمۇ ناھايىتى ئاسانغا چۈشىدۇ. پەقەت چەكلىمىگە ئۇچرىمايدىغان ئىش كۈنى، كېچىلىك ئىش ھەمدە ئادەم كۈچىنى خالىغانچە دەپسەندە قىلىش مەۋجۇت بولۇپلا



تۇرىدىكەن، تەبىئىي شەكىللىنىدىغان ھەر بىر توسالغۇ ناھايىتى تېزلا ئىشلەپچىقىرىشتىكى مەڭگۈلۈك «تەبىئىي چەك» دەپ قارىلىدۇ. زاۋۇت قانۇنى مۇشۇنداق «تەبىئىي چەك»لەرنى شۇنداق ئىشەنچلىك يوقىتىدۇكى، زىيانداش ھاشارەتلەرنى يوقىتىدىغان ھەرقانداق زەھەرلىك دورىنىڭ ئۈنۈمىمۇ بۇنچىلىك بولماس. «مۇمكىن ئەمەس» دېگەن سۆزنى ھەرقانداق ئادەم كۇلالچىلىق كەسىپىدىكى ئەپەندىلەردىنمۇ قاتتىق ۋارقىرىغان ئەمەس. 1864-يىلى ئۇلاردىمۇ زاۋۇت قانۇنى مەجبۇرىي يولغا قويۇلۇپ، 16 ئاي ئۆتكەندىن كېيىن مۇمكىن ئەمەس دېيىلگەن ئىشلارنىڭ ھەممىسى يوقالدى. زاۋۇت قانۇنى تۈپەيلىدىن

«كۇلال تويىسىنى قۇرۇتۇپ پىششىقلاپ ئىشلەش ئورنىغا ئىشلىتىلگەن يېڭىچە پرېسلاش ئۇسۇلى، كېيىنكى قۇرۇتىدىغان پېچلارنىڭ يېڭىچە قۇرۇلمىسى قاتارلىقلار ساپالچىلىق تېخنىكىسىدا ئىنتايىن مۇھىم ئىشلار ئىدى، ئۇلار ئالدىنقى ئەسىردىكى تەڭداشسىز ساپالچىلىق تېخنىكىسىنىڭ ئالغا ئىلگىرىلىگەنلىكىنىڭ بەلگىسى بولدى... پېچنىڭ ھارارىتى زور دەرىجىدە تۆۋەنلىتىلدى، كۆمۈر سەرپىياتى زور دەرىجىدە ئازايتىلدى، ساپال بۇيۇملار تېخىمۇ تېز ياسىلىدىغان بولدى»(278).

تۇرلۇك قىياسلارنىڭ ئەكسىچە، ساپال بۇيۇملارنىڭ تەننەرخى ئۆسمەستىن، بەلكى مەھسۇلات مىقدارى ئاشقانىدى، نەتىجىدە، 1864-يىل 12-ئايدىن 1865-يىل 12-ئايغىچە بولغان بۇ 12 ئاي ئىچىدە، ساپال بۇيۇملارنىڭ ئېكسپورت قىممىتى ئالدىنقى ئۈچ يىل ئىچىدىكى ئوتتۇرىچە ئېكسپورت قىممىتىدىن 138 مىڭ 628 فوند ستېرلىڭ ئاشتى. سەرەڭگىچىلىك كەسپىدە، ئۆسمۈرلەر چۈشلۈك غىزا يەۋاتقاندىمۇ سەرەڭگە ياغىچىنى قىزىپ تۇرغان فوسفور سۇيۇقلۇقىغا چىلاپ تۇرۇشقا مەجبۇر ئىدى، بۇنداق سۇيۇقلۇقتىن چىقىدىغان زەھەرلىك گاز ئۇلارنىڭ

(278) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى، 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 96-، 127-بەتلەر.

يۈزىگىلا ئۇرۇلۇپ تۇراتتى، بۇنداق ئەھۋاللار ئىلگىرى تېخى تەبىئىي قانۇنىيەت دەپ قارالغانىدى. زاۋۇت قانۇنى (1864-يىلى)نىڭ يولغا قويۇلۇشى ئارقىسىدا زاۋۇتلار ۋاقىتنى تېجەشكە مەجبۇر بولدى، نەتىجىدە بۇ چىلاش ماشىنىسىنىڭ بارلىققا كېلىشىگە تۈرتكە بولدى، بۇنداق ماشىنىلاردىن چىققان گاز ئادەم بەدىنىگە ئۇرۇلمايتتى.(279) نۆۋەتتە زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە تېخى ئۇچرىمىغان گۈللۈك جىيەك ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشخانا قول سانائىتى تارماقلىرى يەنىلا تۈرلۈك گۈللۈك جىيەك ماتېرىياللىرىنى قاقلاپ قۇرۇتۇش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى ئوخشاش ئەمەس، بەزىسى ئۈچ مىنۇت، بەزىسى بىر سائەت ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئۇزۇن بولغاچقا، تاماق ۋاقتىنى مۇقىم قىلغىلى بولمايدۇ، دەپ چىڭ تۇرۇۋالدى. بۇنداق قاراشقا بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەزالىرى مۇنداق جاۋاب بەردى:

«بۇ يەردىكى ئەھۋال تام قەغىزى ياساش كەسپىدىكى بىلەن ئوخشاش. بۇ تارماقتىكى بەزى مۇھىم زاۋۇتلارنىڭ خوجايىنلىرى كەسكىن مۇنازىرىلىشىپ، ئىشلىتىلىدىغان ماتېرىياللارنىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە بۇ ماتېرىياللار ئۆتكۈزۈلىدىغان تۈرلۈك ئىش تەرتىپلىرى پەرقلىق بولغاچقا، ئەمگەكنى بىردىنلا توختىتىپ تاماققا قويۇپ بېرىلسە، ئېغىر زىيان كېلىپ چىقىدۇ، دېيىشكەنىدى··· ‹زاۋۇت قانۇنىنىڭ تولۇقلىما نىزامى› ‹1864-يىل›نىڭ 6-پاراگراف 6-ماددىسىدىكى بەلگىلىمە بويىچە، مۇشۇ قانۇن ئېلان قىلىنغان كۈندىن باشلاپ ئۇلارغا 18 ئايلىق مۆھلەت بېرىلىدۇ، مۆھلەت توشقاندىن كېيىن ئۇلار زاۋۇت قانۇنىدا بەلگىلەنگەن دەم ئېلىش ۋاقتىغا رىئايە قىلىشى شەرت.» (280)

(279) سەرەڭگە زاۋۇتى مۇشۇ خىلدىكى ماشىنىلارنى ۋە باشقا ماشىنىلارنى ئىشلەتكەنلىكتىن، ئۇنىڭ بىر تارمىقىدىكى 230 نەپەر ياش ئىشچى ئورنىغا 14 ياشتىن 17 ياشقىچە بولغان 32 نەپەر ئوغۇل-قىز ئۆسمۈر ئالماشتۇرۇلدى. 1865-يىلى پار قۇۋۋىتى قوللىنىلغانلىقتىن ئىشچى تېجەيدىغان بۇنداق ئۇسۇل يەنىمۇ ئىلگىرى سۈرۈلدى.

(280) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 1864-يىل نەشرى 9-بەت 50-نومۇرلۇق.



پارلامېنت بۇ قانۇننى ئەمدىلا تەستىقلىشىغا، جانابى زاۋۇت خوجايىنلىرى شۇنى بايقاشتىكى:

«بىز ئەسلىدە زاۋۇت قانۇنىنى يولغا قويغاندىن كېيىن پەيدا بولىدۇ دەپ مۆلچەرلىگەن تۈرلۈك نۇقسانلار كۆرۈلمىدى. ئىشلەپچىقىرىشتا ھېچقانداق پالەچ ئەھۋالنى بايقىمىدۇق. ئەمەلىيەتتە بىز ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە تېخىمۇ كۆپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقاردۇق.»(281)

بىز شۇنى كۆردۇقكى، ئەنگلىيە پارلامېنتى (ئۇنىڭ بۇ ئىجادچانلىق روھىنى ھېچكىمنىڭ ئەيىبلىمەيدىغانلىقى ئېنىق) تەجرىبىلەرگە ئاساسلىنىپ، پەقەت مەجبۇرلاش خاراكتېرىدىكى قانۇن ئارقىلىق، ئىش كۈنىگە چەك قويۇش ۋە ئۇنى بەلگىلەشكە توسالغۇ بولىدىغان ئاتالمىش ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدىكى تەبىئىي توسالغۇلارنىڭ ھەممىسىنى يوقاتقىلى بولىدىغانلىقىنى بىلىپ يەتكەنىدى. شۇڭا زاۋۇت قانۇنى مەلۇم بىر سانائەت تارمىقىدا يولغا قويۇلغاندا، ئۇلارغا ھەمىشە ئالتە ئايدىن 18 ئايغا قەدەر مۆھلەت بېرىلەتتى، بۇ مەزگىلدە زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ قىلىدىغان ئىشى تېخنىكا جەھەتتىكى توسالغۇلارنى چىقىرىپ تاشلاش ئىدى. مىرابونىڭ «مۇمكىن ئەمەس؟ ماڭا بۇنداق ئەخمىقانە گەپلەرنى ئىككىنچى دېمە!» دېگەن بۇ ھېكمەتلىك سۆزى ھازىرقى زامان تېخنولوگىيىسىگە ناھايىتى ماس كېلىدۇ. لېكىن، ناۋادا زاۋۇت قانۇنى شۇنداق قىلىپ ئىشخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشىدىن زاۋۇت ئىشلەپچىقىرىشىغا ئۆتۈشتە زۆرۈر بولغان ماددىي ئامىللارنى خۇددى ئىللىق مۇھىتقا ئوخشاش ۋايىغا يەتكۈزدى دېسەك، ئۇنداقتا، ئۇ يەنە كاپىتال چىقىمىنى كېڭەيتىشنى زۆرۈرىيەتكە ئايلاندۇرغانلىقتىن ئۇششاق ئۇستىلارنىڭ ۋەيران بولۇشىنى ۋە كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىنى تېزلەشتۈردى.(282)

(281) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 22-بەت.

(282) «زۆرۈر ئۆزگەرتىش···نى ئورغۇنلىغان كونا قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىدا يولغا

ساپ تېخنىكىلىق توسالغۇلارنى ۋە تېخنىكا جەھەتتىن يوقاتقىلى بولىدىغان توسالغۇلارنى قويۇپ تۇرساق، ئەمدى ئىش كۈنىنى بەلگىلەش ئىشى ئىشچىلارنىڭ تەرتىپسىز تۇرمۇشقا ئادەتلىنىپ قېلىشىدەك توسالغۇغا دۇچ كەلدى، بولۇپمۇ ئىشقا قاراپ ھەق بېرىلىدىغان، بىر كۈن ياكى بىر ھەپتە ئىچىدە ئىسراپ بولغان ۋاقىتنى كېيىنچە ئارتۇق ئىشلەش ياكى كېچىلىك ئىشلەش يولى بىلەن تولۇقلىغىلى بولىدىغان جايلاردا— بۇ ئۇسۇل قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنى ياۋايىلاشتۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ قۇرامىغا يەتمىگەن ھەمراھلىرى ۋە ئايال ھەمراھلىرىنى ھالاكەتكە يۈزلەندۈرىدۇ— بۇنداق ئەھۋال كۆرۈلدى.(283) ئەمگەك كۈچى سەرپىياتى جەھەتتىكى بۇنداق پۈتۈنلەي تەرتىپسىز ئەھۋال زېرىكىشلىك، ئېغىر ئىشقا ئىستىخىيىلىك ھالدا قايتۇرۇلغان قوپال ئىنكاس بولسىمۇ، ئەمما بۇ ئەھۋالنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھۆكۈمەتسىزلىك ھالىتىدە

قويغىلى بولمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭغا خېلى كۆپ كاپىتال چىقىم قىلىش كېرەك، ئەمما ھازىر نۇرغۇنلىغان ئىشخانا ئىگىلىرىنىڭ مالىيە كۈچى بۇنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالمايدۇ⋯زاۋۇت قانۇنى يولغا قويۇلۇشى بىلەن ۋاقىتلىق قالايمىقانچىلىقنىڭ كېلىپ چىقىشى مۇقەررەر. بۇنداق قالايمىقانچىلىقنىڭ دەرىجىسى چىقىرىپ تاشلاشقا تېگىشلىك نۇقسانىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 96-، 97-بەتلەر)

(283) دومنا پېچلارنى مىسالغا ئالساق، «ئىشچىلار دۈشەنبە كۈنى ئىشقا چىقماي ئادەتلىنىپ كەتكەچكە، بەزىدە سەيشەنبە كۈنىنىڭ بەزى ۋاقىتلىرىدا ياكى پۈتۈن كۈن ئىشقا چىقمايدىغان بولغاچقا، ھەپتە ئاخىرىدا ئەمگەك ۋاقتى ئومۇمەن خېلىلا سوزۇلۇپ كېتەتتى» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 6-بەت). «كىچىك ئۇستىلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى ئومۇمەن ئىنتايىن تەرتىپسىز ئىدى. ئۇلار ئىككى كۈن ياكى ئۈچ كۈن قويۇپ بېرىلەتتى، ئاندىن كېچىنى كۈندۈزگە ئۇلاپ ئىشلەپ زىياننىڭ ئورنىنى تولدۇراتتى⋯ئەگەر ئۇلارنىڭ پەرزەنتلىرى بولسا تېخى ئۆز پەرزەنتلىرىنىمۇ ئىشقا سالاتتى» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 7-بەت) «ئىشقا چىقىش ۋاقتى تەرتىپسىز بولۇشتەك بۇ ئەھۋال كىشىلەرنىڭ ئارتۇق ئىشلەش يولى بىلەن زىياننىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش ئىمكانىيىتى ھەممە شۇنىڭغا ئادەتلىنىپ قالغانلىقى تۈپەيلى داۋاملىشىۋەردى.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش،18-بەت) «بىرمىنھامدا ۋاقىت ئىسراپچىلىقى كىشىنى چۆچۈتىدۇ⋯قىسمەن ۋاقىتتا ئۇلار لاغايلاپ يۈرۈپ، قالغان ۋاقىتتا جېنىنىڭ بارىچە ئىشلەيدۇ» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 11-بەت)



تۈرگانلىقىدىن كېلىپ چىققانلىق ئېھتىمالى ناھايىتى زور ئىدى. يەنە كېلىپ بۇنداق ھۆكۈمەتسىزلىك يەنە كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىنى چەكلىمىسىز دەرىجىدە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلاتتى. سانائەت دەۋرىيلىكىنىڭ ئومۇمىي دەۋرىيلىك ئۆزگىرىشى ۋە بازارنىڭ ھەربىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا خاس پەۋقۇلئاددە تەۋرىنىشىدىن باشقا، يەنە دېڭىز سەپىرى مەۋسۇمىنىڭ دەۋرىيلىك بولۇشى ياكى مودا قوغلىشىش سەۋەبىدىن شەكىللەنگەن ئاتالمىش ئاۋات مەزگىل بارلىققا كەلدى، بۇنىڭدىن باشقا، يەنە ئەڭ قىسقا مۆھلەت ئىچىدە زور مىقداردا مال زاكاز قىلىپ بولىدىغان ئەھۋاللارمۇ ئۈشتۈمتۇت كۆرۈلۈپ قېلىشى مۇمكىن. بۇنداق قىسقا مۇددەتلىك مال زاكاز قىلىدىغان ئادەت تۆمۈريول ۋە تېلېگراف ئىشلىرىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ بارغانسېرى پاتېپات كۆرۈلىدىغان بولۇپ قالدى. مەسىلەن، لوندوندىكى مەلۇم بىر زاۋۇت خوجايىنى مۇنداق دەيدۇ:

«تۆمۈريول سىستېمىسى دۆلەتنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغىچە كېڭىيىپ، قىسقا مۆھلەتلىك مال زاكاز قىلىش ئادىتىگە زور پايدىسى بولدى؛ ھازىر خېرىدارلار گلازگو، مانچېستېر ۋە ئېدىنبورگدىن ھەر 14 كۈندە بىر قېتىم كېلىدۇ، ياكى بىزنىڭ ستىدىكى مال تەمىنلەپ بېرىدىغان چوڭ سودا سارىيىمىزغا بېرىپ توپتوپى بىلەن مال سېتىۋالىدۇ. ئۇلار مالنى بۇرۇنقىدەك مال سارىيىدىن سېتىۋالماي، بەلكى دەرھال مال ئۆتكۈزۈپ بېرىش زاكاز قەغىزى ئەۋەتىدۇ. بىرنەچچە يىللار ئىلگىرى، بىز سودا سۇس پەسىلدە ھەمىشە سودا ئاۋات بولىدىغان چاغدىكى ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنى ئالدىنئالا تەييارلىۋالاتتۇق، ئەمما ھازىر نېمىنىڭ ئېھتىياجلىق بولىدىغانلىقىنى ھېچكىم مۆلچەرلىيەلمەيدۇ».(284)

## تېخىچە زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسگە ئۇچرىمىغان زاۋۇتلاردا ۋە

(284) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 32-بەت. «ئېيتىشلارغا قارىغاندا، تۆمۈريول سىستېمىسىنىڭ كېڭىيىشى ئۈشتۈمتۇت مال زاكاز قىلىدىغان ئادەتكە قالتىس پايدىلىق بولۇپتۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىشچىلار جېنىنىڭ بارىچە ئىشلىگىلى تۇرۇپتۇ، تاماققا قارىغۇدەك چولىسىمۇ يوق ئىكەن، ئىش ۋاقتىدىن ئاشۇرۇپ ئىشلەۋېتىپتۇ» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 31-بەت)

قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىدا ئاتالمىش سودا ئاۋات بولىدىغان پەسىل كەلگەندە، ئۇشتۇمتۇت كېلىپ قالغان زاكاز مال سودىسىنى دەپ، كىشىنى چۆچۈتىدىغان دەۋرىيلىك زىيادە ئەمگەك ھەدەپ يولغا قويۇلىدۇ. زاۋۇت، قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىسى ۋە سودا دۇكىنى قاتارلىقلارنىڭ تاشقى تارماق ئاپپاراتلىرىدا يەنى ئەسلىدىنلا ئىنتايىن تەرتىپسىز ئائىلە ئەمگىكى ساھەلىرىدە، خام ئەشيا ۋە مال زاكاز قىلىش پۈتۈنلەي كاپىتالىستنىڭ كەيپىياتىغا باغلىق بولىدۇ، ئۇ يەرلەردە كاپىتالىست ئىشخانا، ماشىنا قاتارلىقلاردىن پايدىلىنىش مەسىلىسىنى ئويلاپمۇ قويمايدۇ، پەقەت ئىشچىلارنىڭ ھاياتى بەدىلىگە خەتەرگە تەۋەككۇل قىلىدۇ. بۇ ساھەدە ئىشلىتىشكە ھەر ۋاقىت تەييار تۇرىدىغان بىر زاپاس ئىشلەپچىقىرىش قوشۇنى سىستېمىلىق تەربىيىلىنىپ تۇرىدۇ، بۇ زاپاس قوشۇن بىر يىلنىڭ قىسمەن ۋاقىتلىرىدا ئادەم چىدىغۇسىز ئېغىر ئەمگەككە مەجبۇرىي سېلىنىپ كاردىن چىقىدۇ، قالغان چاغلاردا بولسا ئىش يوقلىقىدىن نامراتلىشىپ، چۈشكۈنلىشىدۇ، بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتىدا مۇنداق دېيىلىدۇ:

«ياللىغۇچى خوجايىنلار ئائىلە ئەمگىكىدە ئادەتتىكە ئايلىنىپ كەتكەن تەرتىپسىزلىكتىن پايدىلىنىدۇ، تېزلىكتە تۈگىتىشكە توغرا كەلگەن ئىشلاردا ئائىلە ئەمگىكىنىڭ ۋاقتىنى كېچە سائەت 11، 12، ئىككىلەرگىچە ئۇزارتىشقا مەجبۇرلايدۇ، ئەمەلىيەتتە، ئادەتتە ئېيتىلىپ كېلىۋاتقىنىدەك، ئۆزى خالىغان ۋاقىتقىچە ئۇزارتىدۇ»، ئەمما ئەمگەك ئورنى «قاڭسىق ھەم ئىسلىشىپ كەتكەن بولۇپ ھوشىڭىزدىن كېتەيلا دەپ قالىسىز. بېرىپ ئىشىكنىمۇ ئېچىۋېتەرسىز، ئەمما ئىچىپ كىرىشكە جۈرئەت قىلالمايسىز.»(285)

بىر گۇۋاھچى موزدۇز سوئالغا مۇنداق جاۋاپ بېرىدۇ:

(285) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 4-نومۇرلۇق دوكلات» 35-بەت 235-نومۇرلۇق ۋە 237-نومۇرلۇق.



«خوجايىنلىرىمىز بەك غەلىتە، ئۇلار بىر بالا يىپىرىم يىل ئۆلگىدەك ئىشلەپ، قالغان يىپىرىم يىل ئىچىدە ھەممە يەردە بىكار لاغايلاپ يۈرۈشكە مەجبۇر بولسىمۇ، بۇنىڭ باللار ئۈچۈن ھېچقانداق زىيىنى يوق، دەپ قارايدىكەن.»(286)

بۇ ئاتالمىش «سودا ئادەتلىرى» [usage which have grown with the growth of trade] بۇرۇنمۇ ۋە ھازىرمۇ خۇددى تېخنىكىلىق توسالغۇغا ئوخشاش مەنپەئەت مۇناسىۋىتى بولغان كاپىتالىستلار تەرىپىدىن ئىشلەپچىقىرىشتىكى «تەبىئىي چەك» دېيىلگەن، بۇ پاختا توقۇمىچىلىق ماگناتلىرى زاۋۇت قانۇنىنىڭ① تەھدىتىگە ئۇچرىغان دەسلەپكى چاغلاردا ئەڭ ياقتۇرۇپ توۋلايدىغان شوئار ئىدى. گەرچە ئۇلارنىڭ سانائىتى دۇنيا بازىرىغا باشقا ھەرقانداق سانائەتتىنمۇ بەكرەك يۆلىنىدىغان، شۇ ئارقىلىق دېڭىز قاتنىشىغا تېخىمۇ يۆلىنىدىغان بولسىمۇ، ئەمما تەجرىبىلەر ئۇلارنىڭ يالغانچىلىقلىرىنى ئېچىپ تاشلىدى. شۇنىڭدىن باشلاپ، ھەرقانداق بىر ئاتالمىش «سودا توسقى» ئەنگلىيىنىڭ زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى تەرىپىدىن تېتىقسىز باھانە دەپ قارالدى.(287) ئەمەلىيەتتە، بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئىنتايىن ئەستايىدىل ئېلىپ بارغان تەكشۈرۈشى شۇنى ئىسپاتلىدىكى،

(286) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 127-بەت 56-نومۇرلۇق.

(287) ئېسىمدە قېلىشىچە، دېڭىز قاتنىشى ئارقىلىق يەتكۈزۈپ بېرىشكە ھاۋالە قىلىنغان زاكاس مالنىڭ دەل ۋاقتىدا يەتكۈزۈپ بېرەلمەسلىكىدىن كېلىپ چىققان سودا زىيىنى 1832- ۋە 1833-يىللاردا جانابىي زاۋۇت خوجايىنلىرى ئەڭ ياقتۇرۇپ مىسالغا ئالىدىغان ئاساسلار ئىدى. ئەمدىلىكتە پار ھەر قانداق مۇساپىنىڭ يىرىمىنى دېگۈدەك قىسقارتتى، شۇنىڭدەك قاتناش ئىشلىرى يېڭىدىن تەڭشەلدى. شۇڭا بۇ مەسىلىدە ئوتتۇرىغا قويغۇدەك ئىلگىرىكىدەك بىرەر ئاساس قالمىدى. بۇ سەپسەتىلەر ئەينى ۋاقىتتىلا ئەمەلىيەتنىڭ سىنىقىغا بەرداشلىق بېرەلمىگەنىدى، ھازىرمۇ ھەم قايتا سىناققا بەرداشلىق بېرەلمەيدىغانلىقى ئېنىق. «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1862-يىل 10-ئاينىڭ31 -كۈنى» 54-، 55-بەتلەر.

① 1833-يىلدىكى زاۋۇت قانۇنىنى كۆرسىتىدۇ، مۇشۇ تومنىڭ 523-529-بەتلىرىگە قاراڭ.
— تۈزگۈچىدىن

بەزى سانائەتلەردە، خىزمەت كۈننى بەلگىلەش پەقەت ئاللىقاچان ئىشلىتىلگەن ئەمگەك مىقدارىنى پۈتۈن بىر يىلغا بىرقەدەر تەكشى قىلىپ تەقسىملەشتىنلا ئىبارەت؛(288) بۇ بەلگىلىمە ئادەمنىڭ جېنىغا زامىن بولىدىغان، قىلچە ئەھمىيىتى يوق، ئەسلىدىنلا يىرىك سانائەت تۈزۈمىگە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان، ئۆزگىرىشچان، مودا قوغلىشىدىغان كەپىپىياتقا(289) قويۇلغان بىرىنچى مۇۋاپىق چەك؛ يىراق ئوكيان قاتنىشى ۋە ئادەتتىكى قاتناش قوراللىرىنىڭ تەرەققىي قىلىشى ئارقىسىدا پەسىللىك ئەمگەكنىڭ ئۆزىگە خاس تېخنىكا ئاساسى بۇزۇپ تاشلاندى.(290)؛ زاۋۇت ئۆيىنىڭ كېڭەيتىلىشى، ماشىنىلارنىڭ كۆپەيتىلىشى، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئىشلەيدىغان ئىشچى سانىنىڭ كۆپىيىشى(291) شۇنىڭدەك توپ تارقىتىش سودىسى تۈزۈمىنىڭ تەبىئىي شەكىللىنىشى قاتارلىقلارنىڭ ئەكس رولى

(288) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 18-بەت 118-نومۇرلۇق.

(289) 1699-يىلىلا جون بېللېرس مۇنداق كۆرسەتكەن: «مودا ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بولغاچقا، نامرات كىشىلەرنى كۆپەيتىۋېتىدۇ. ئۇنىڭ مۇنداق ئىككى چوڭ زىيىنى بار: 1. ياللانما ئىشچىلار قىش پەسلىدە ئىش تاپالمىغانلىقتىن قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالىدۇ، چۈنكى گەزمال سودىگەرلىرى ۋە توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىنىڭ خوجايىنلىرى ئەتىياز بولغىچە شۇ ئەتىيازدا نېمىنىڭ ئەڭ مودا بولىدىغانلىقىنى بىلمەي تۇرۇپ كاپىتال چىقىم قىلىپ ئىشچى ياللاشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ؛ 2. ئەتىيازدا ياللانما ئىشچىلار يېتىشمەي قالىدۇ، خالىق سودا ئىشلىرىنىڭ پەسىللىك ياكى يېرىم يىللىق ئېھتىياجىغا كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن رەخت توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىنىڭ خوجايىنلىرى نۇرغۇن شاگىرت ئىشچىلارنى ئىشلىشقا مەجبۇر بولىدۇ، ھەتتا يېزىدا ئىشلەۋاتقان دېھقانلارنىمۇ زورلاپ ئەكىلىدۇ، نەتىجىدە يېزىلاردا ئادەم ئازىيىپ كېتىپ، شەھەرگە تىلەمچىلەر تولۇپ كېتىدۇ، قىش يېتىپ كەلگەن ھامان تىلەمچىلىكتىن نومۇس قىلغانلار ئاچلىقتىن ئۆلىدۇ.» «نامراتلار، سانائەت، سودا، مۇستەملىكە ۋە ئەخلاق چۈشكۈنلۈكى توغرىسىدا» 9-بەت

(290) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 171-بەت 34-نومۇرلۇق

(291) مەسىلەن، برېدفوردلۇق ئېكسپورت سودىگەرلىرىنىڭ گۇۋاھلىق سۆزىدە دېيىلىشىچە: «بۇنداق ئەھۋالدا، ناھايىتى روشەنكى، ئۆسمۈرلەر سودا دۇكىنىدا ئەتىگەن سائەت سەككىزدىن كەچ سائەت يەتتە ياكى يەتتە يېرىمغىچە ئىشلىسىلا بولىدى، ۋاقتىنى يەنە ئۇزارتىشنىڭ ھاجىتى



تۆپەيلىدىن كونترول قىلغىلى بولمايدۇ، دەپ قارالغان ئاتالمىش شەرتلەرنىڭ ھەممىسى يوقىتىلدى.(292) ۋەھالەنكى، خۇددى كاپىتال ئۆز ۋاكالەتچىلىرىنىڭ تىلى ئارقىلىق بىرنەچچە قېتىم ئېتىقىنىدەك، كاپىتالنى بۇنداق ئۆزگىرىشكە ماقۇل كەلتۈرۈش ئىشىنى «پەقەت پارلامېنتنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك تەتبىقلىنىدىغان مەلۇم بىر پەرمانىنىڭ بېسىمى ئاستىدا»(293)، يەنى ئىش كۈننى قانۇن ئارقىلىق مەجبۇرىي بەلگىلىگەن ئەھۋالدا ئاندىن ئىشقا ئاشۇرغىلى بولىدۇ.

يوق. بىردىنبىر مەسىلە شۇكى، چىقىمنى ۋە ئادەم سانىنى كۆپەيتىشكە توغرا كېلىدۇ. ئەگەر بەزى خوجايىنلار پايدىنى دەپ مۇنچىۋالا ئاچكۆزلۈك قىلمىغان بولسا، باللارنىڭ بۇنچە كەچكىچە ئەمگەك قىلىشى ھاجەتسىز ئىدى؛ بىر ماشىنىنى كۆپەيتىش ئۈچۈن 16—18 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ... قىيىنچىلىقلارنىڭ ھەممىسى ئۈسكۈنە كەمچىلىكى ۋە بوشلۇق يېتىشمەسلىكىدىن كېلىپ چىققان.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 171-بەت 35-، 36-، 38-نومۇرلۇق)

(292) يۇقىرىقىغا ئوخشاش. لوندوندىكى مەلۇم بىر زاۋۇت خوجايىنىنىڭ قارىشىچە، ئىش كۈننى مەجبۇرىي بەلگىلەش ئىشچىلارنى زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ زىيان-زەخمىتىدىن ساقلاپ قالىدىغان ۋاسىتە، شۇنداقلا زاۋۇت خوجايىنىنىمۇ توپ تارقىتىش سودىگەرلىرىنىڭ زىيان-زەخمىتىدىن ساقلاپ قالىدىغان ۋاسىتە ئىكەن. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «بىزنىڭ كەسىپىمىزگە چۈشكەن بېسىم ئېكسپورت سودىگەرلىرىدىن كېلىدۇ؛ مەسىلەن، ئۇلار مالنى يەلكەنلىك كېمە ئارقىلىق توشۇشنى خالايدۇ، ئۇلار ھەم كۆزلىگەن جايىغا مەلۇم پەسىلدە يېتىپ بېرىشنى، ھەم يەلكەنلىك كېمىنىڭ توشۇش ھەققى بىلەن پاراخوتنىڭ توشۇش ھەققى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق سوممىنى ئۆز چۆنتىكىگە سېلىشنى ئويلايدۇ؛ ياكى ئىككى پاراخوت ئىچىدىن ئەڭ ئاۋۋال يولغا چىقىدىغىنىنى تاللىۋېلىپ، چەت ئەل بازىرىغا ئۆز رىقابەتچىلىرىدىن بۇرۇن يېتىپ بارماقچى بولىشىدۇ.» (81-بەت 32-نومۇرلۇق)

(293) مەلۇم بىر زاۋۇت خوجايىنى مۇنداق دەيدۇ: «پەقەت پارلامېنتنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك تەتبىقلىنىدىغان مەلۇم بىر پەرمانىنىڭ بېسىمى ئاستىدا، ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش ئىشىنى قۇربان قىلغاندىلا ئاندىن بۇنداق ئەھۋالدىن ساقلانغىلى بولىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 10-بەت 38-نومۇرلۇق)

## 9. زاۋۇت قانۇنى (سەھىيە ۋە مائارىپقا ئائىت ماددىلار). بۇ قانۇننىڭ ئەنگلىيىدە ئومۇميۈزلۈك يولغا قويۇلۇشى

زاۋۇت قانۇنى—جەمئىيەتنىڭ ئىستىخىيىلىك ھالەتتە كېلىۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا تۇنجى قېتىم ئاڭلىق، پىلانلىق كۆرسەتكەن ئەكس تەسىرى. خۇددى بىز قەيت قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئۇ خۇددى پاختا يىپ، توختىما ئۇرچۇقلۇق يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى ۋە تېلېگراممىغا ئوخشاشلا، يىرىك سانائەتنىڭ مۇقەررەر مەھسۇلى ھېسابلىنىدۇ.① زاۋۇت قانۇنىنىڭ ئەنگلىيىدە ئومۇميۈزلۈك يولغا قويۇلۇش ئەھۋالىنى تىلغا ئېلىشتىن بۇرۇن، ئەنگلىيە زاۋۇت قانۇنىنىڭ خىزمەت كۈنىنىڭ سائەت سانى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بەزى ماددىلىرىنى قىسقىچە ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتىمىز.

سەھىيىگە دائىر ماددىلاردىكى كاپىتالىستلار ئاسانلا چەتنەپ كېتەلەيدىغان سۆزلەرنى قويۇپ تۇرايلى، بۇ ماددىلارنىڭ مەزمۇنىمۇ ئىنتايىن ئاددىي بولۇپ، ئەمەلىيەتتە پەقەت تامنى ھاكلاش ۋە باشقا بىر قانچە تۈرلۈك تازىلىق تەدبىرلىرى، ھاۋا ئۆتۈشۈپ تۇرۇش، خەتەرلىك ماشىنىلاردىن ئېھتىيات قىلىشقا ئوخشاش ئىشلار توغرىسىدا بەزى بەلگىلىمىلەر چىقىرىلغان. بىز 3-قىسىمدا[180] يەنە زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ ئۆزلىرىدىن ئاز مىقداردا پۇل چىقىرىپ ئۆز «ئادەملىرى»نىڭ ئامانلىقىنى قوغداش تەلەپ قىلىنغانلىقى توغرىسىدىكى ماددىلارغا قارشى تۇرۇش يۈزىسىدىن تەلۋىلەرچە قانچىلىك كۈرەش قىلغانلىقىنى سۆزلەپ ئۆتىمىز. بۇ يەردە ئەركىن سودا نەزەرىيىچىلىرىنىڭ بىر-بىرىگە زىت مەنپەئەتلەر

① مۇشۇ تومنىڭ 450-453، 522-562-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن



مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان جەمئىيەتتە، ھەممە كىشىنىڭ ئۆز مەنپەئىتىگە ئىنتىلىشى ئاممىۋى پاراۋانلىق ئىشلىرىغا تۈرتكە بولىدۇ① دېيىلىدىغان ئەقىدىسى يەنە بىر قېتىم سەلتەنەتلىك ئىسپاتلاندى. بۇنىڭغا بىر مىسال كۆرسەتسەكلا كۇپايە. كۆپچىلىككە ئايانكى، ئۆتكەن 20 يىلدا ئىرېلاندىيىنىڭ زىغىر سانائىتى ۋە بۇنىڭغا ئەگىشىپ گۈللەنگەن زىغىر تىتىش زاۋۇتلىرى زور تەرەققىي قىلدى. 1864-يىلى ئۇ يەردىكى زىغىر تىتىش زاۋۇتلىرى تەخمىنەن 1800گە يەتكەنىدى. ھەر قېتىم كۈز ۋە قىش پەسلى كەلگەندە، ماشىنىدىن تامامەن خەۋەرسىز كىشىلەر، ئاساسلىقى باللار ۋە ئاياللار، يەنى يېقىن ئەتراپتىكى يەر ئىجارىكەش دېھقانلارنىڭ ئاياللىرى ۋە پەرزەنتلىرى ئېتىزلىقتىكى ئىشلىرىنى ۋاقتىنچە قويۇپ، زىغىر تىتىش زاۋۇتىغا كېلىپ زىغىر تىتىش ئىشلىرىنى قىلاتتى. بۇ يەردە كۆرۈلگەن ھادىسىلەر مەيلى سان ياكى دەرىجە جەھەتتىن بولسۇن ماشىنا تارىخىدا پەقەتلا كۆرۈلۈپ باقمىغانىدى. كىلدىنېندىكى (كورك‌قا يېقىن جاي) بىر زىغىر تىتىش زاۋۇتىدا 1852-يىلدىن 1856-يىلغىچە جەمئىي ئالتە قېتىم ئۆلۈم ھادىسىسى ۋە 60 قېتىم ئېغىر دەرىجىدە مېيىپ بولۇش ھادىسىسى يۈز بەرگەن، ئەپسۇسكى بىر قانچە شىللىڭ خەجلەپلا بەزى ئاددىيغىنە ئۈسكۈنىلەر ئورنىتىپ قويۇلغان بولسىلا بۇ ھادىسىلەردىن ساقلىنىپ قالغىلى بولاتتى. دائۇنپېتردىكى زاۋۇتلارنىڭ رەسمىي دوختۇرى ئۇئايت 1865-يىل 12-ئاينىڭ 16-كۈنىدىكى رەسمىي دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ:

«زىغىر تىتىش زاۋۇتىدا كۆرۈلۈۋاتقان ھادىسىلەردىن ئادەم چۆچۈيدۇ. نۇرغۇن ھادىسىلەردە بەدەننىڭ 1/4 قىسمى ئۈزۈلۈپ كېتىدۇ. ئادەتتە زەخمىلەنگۈچىلەر يا ئۆلۈپ كېتىدۇ يا مېيىپ بولۇپ ئۆمۈرۋايەت ئازاب چېكىدۇ. دۆلەت ئىچىدە زاۋۇتلارنىڭ كۆپىيىشى تۈپەيلىدىن بۇنداق قورقۇنچلۇق ئاقىۋەتلەرنىڭ دائىرىسى كېڭىيىپ كېتىدۇ، ئەلۋەتتە. شۇنىڭغا ئىشىنىمەنكى، دۆلەت زىغىر تىتىش زاۋۇتلىرىغا مۇۋاپىق دەرىجىدە نازارەتچىلىك قىلسا، تالاپەتنىڭ كۆپلەپ يۈز بېرىشىدىن

① مۇشۇ تومنىڭ 326-328-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

ساقلانغىلى بولاتتى.»(294)

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى قوللانغۇچىلارنىڭ ئەڭ ئەقەللىي سەھىيە-تازىلىق ئۈسكۈنىلىرىنى ئورنىتىشقا ھەيدەكچىلىك قىلىش ئۈچۈن دۆلەت مەجبۇرلاش خاراكتېرىنى ئالغان قانۇن چىقىرىشى كېرەك. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى بۇنىڭدىن باشقا يەنە نېمە ئەڭ ياخشى چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ؟

«1864-يىلدىكى زاۋۇت قانۇنىنىڭ ھەيدەكچىلىكىدە، 200دىن ئارتۇق كۇلالچىلىق ئىشخانىسى ئاقارتىلدى ۋە تازىلاندى، بۇ ئىشخانىلاردا تازىلىق ئىشلىرىنىڭ چەكلەنگىنىگە 20 يىل بولغان ياكى ئەزەلدىنلا ئۇنداق ئىشلار قىلىنمىغان. (كاپىتالنىڭ «پەرھىز» تۇتۇشى دېگەن ئەنە شۇ!) بۇ ھۇنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىغا 27 مىڭ 878 ئىشچى ياللانغان، ئۇلار تا بۈگۈنگە قەدەر كۈندۈزلۈك ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك ئىچىدە، ھەتتاكى كۆپىنچە ھەددىدىن ئارتۇق كېچىلىك ئەمگەك ئىچىدە، ئىنتايىن زىيانلىق ھاۋادىن نەپەسلىنىپ ئۆتتۈۋاتىدۇ. بۇنداق ھاۋا باشقا جەھەتلەردىن ئازراق زىيان يەتكۈزىدىغان مۇشۇنداق كەسىپلەرنىمۇ كېسەل ۋە ھالاكەت بۆشۈكىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ. زاۋۇت قانۇنىنىڭ تۈرتكىسىدە ھاۋا ئالماشتۇرۇش ئۈسكۈنىلىرى خېلىلا كۆپەيدى».(295)

شۇنىڭ بىلەن بىللە، زاۋۇت قانۇنىنىڭ بۇ قىسمىدا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئەسلىي ماھىيىتىدىن ئېيتقاندا، مەلۇم چەكتىن ھالقىپ كەتكەن ھامان ھەرقانداق مۇۋاپىق ئىسلاھاتنى رەت قىلىدىغانلىقى ئېنىق كۆرسىتىلگەن. بىز قايتىلاپ قەيت قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئەنگلىيە دوختۇرلىرى ئىلگىرى بىردەك ئاۋازدا ھەر بىر كىشىگە ھېچبولمىغاندا 500 كۇب فۇت بوشلۇق بولغاندىلا ئۇنىڭ خىزمىتىنى داۋاملاشتۇرالايدىغانلىقىنى جاكارلىغانىدى.① ياخشى! زاۋۇت قانۇنى

(294) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» (15-بەت 72-نومۇرلۇق ۋە كېيىنكى ھەرقايسى نومۇرلار)

(295) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 127-بەت

① مۇشۇ تومنىڭ 480-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن



ئۆزىنىڭ تۆرلۈك مەجبۇرىي بەلگىلىمىلىرى ئارقىلىق بىرقەدەر كىچىك ئىشخانىلارنىڭ زاۋۇتقا ئايلىنىشىنى ۋاسىتىلىك تېزلەشتۈرگەن، شۇ ئارقىلىق بىرقەدەر ئۇششاق كاپىتالىستلارنىڭ ئىگىلىك ھوقۇقىغا دەخلى يەتكۈزگەن ھەمدە چوڭ كاپىتالىستلارنىڭ مونوپوللۇق ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلغان ئىكەن، ئۇنداقتا، قانۇندىكى ھەربىر ئىشخانا ئىشچىسىنىڭ ئۆزىگە زۆرۈر بولغان بوشلۇقنى ئىگىلىشى كېرەكلىكى توغرىسىدىكى مەجبۇرىي بەلگىلىمىلەر بىر دەمدىلا مىڭلىغان-ئون مىڭلىغان ئۇششاق كاپىتالىستلارنى بىۋاسىتە مەھرۇم قىلىۋېتەتتى! كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆلى تەۋرىنىپ قالغان بولاتتى، مۇنداقچە ئېيتقاندا، چوڭ-كىچىك كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىنى «ئىختىيارىي» سېتىۋېلىش ۋە ئىستېمال قىلىش ئارقىلىق ئۆز قىممىتىنى ئۆزلۈكىدىن ئاشۇرۇشىغا بۇزغۇنچىلىق قىلغان بولاتتى. شۇڭا، 500 كۇب فۇت بوشلۇق مەسىلىسىدە زاۋۇت قانۇنىنى تۈزگۈچىلەر تۇسالغۇغا دۇچ كەلدى. سەھىيە ئورگانلىرى، سانائەتنى تەكشۈرۈش كومىتېتى ۋە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ ھەممىسى بىردەك 500 كۇب فۇت بوشلۇقنىڭ زۆرۈرلۈكىنى قايتىلاپ تەكىتلىدى، يەنە بۇنى كاپىتالغا زورلاپ تېڭىشقىمۇ بولمايدىغانلىقىنى قايتىلاپ بايان قىلىشتى. شۇنداق قىلىپ، ئۇلار ئەمەلىيەتتە ئىشچىلاردىكى ئۆپكە تۇبېركۇليوزى ۋە باشقا ئۆپكە كېسەللىكلىرىنى كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىدىكى شەرتلەرنىڭ بىرى ئىكەنلىكىنى جاكارلىغان بولدى.(296)

(296) بىز تەجرىبىلەردىن شۇنى بايقىدۇقكى، سالامەتلىكى ئوتتۇرا ھال بىر كىشى ھەر قېتىم نەپەس ئالغاندا ئادەتتە تەخمىنەن 25 كۇب ديۇيم ھاۋا سەرپ بولىدىكەن، بۇ ئادەم ھەر مىنۇتىغا تەخمىنەن 20 قېتىم نەپەس ئالىدىكەن. شۇڭا، بىر سوتكا ئىچىدە بىر ئادەم تەخمىنەن 720 مىڭ كۇب ديۇيم ياكى 416 كۇب فۇت ھاۋا سەرپ قىلىدىكەن. بىزگە يەنە نەپەستىن چىققان تەبىئەتنىڭ چوڭ ئىشخانىسىدا تېخى تازىلاشتىن ئۆتمىگەن ھاۋادا قايتا نەپەسلىنىشكە بولمايدىغانلىقى مەلۇم. ۋالېنتىن ۋە برۇننېرنىڭ تەجرىبىسىگە ئاساسلانغاندا، ساغلام بىر ئادەم

گەرچە زاۋۇت قانۇنىنىڭ مائارىپقا دائىر ماددىلىرى ئومۇمىي جەھەتتىن ئېيتقاندا خام بولسىمۇ، ئەمما باشلانغۇچ مائارىپنى ئەمگەكنىڭ مەجبۇرىي شەرتى سۈپىتىدە جاكارلىدى.(297) بۇ ماددىنىڭ مۇۋەپپەقىيىتى ئەقلىي تەربىيە ۋە جىسمانىي تەربىيىنى(298) جىسمانىي ئەمگەك بىلەن بىرلەشتۈرۈشنىڭ مۇمكىنلىكىنى تۇنجى قېتىم ئىسپاتلىدى، شۇنداقلا جىسمانىي ئەمگەكنى ئەقلىي تەربىيە ۋە تەنتەربىيە بىلەن بىرلەشتۈرۈش مۇمكىنلىكىنىمۇ ئىسپاتلىدى. زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلەر مۇئەللىملەرنىڭ گۇۋاھلىق سۆزىدىن ناھايىتى تېزلا شۇنى بايقىدىكى، گەرچە زاۋۇتتا ئىشلەيدىغان بالىلارنىڭ دەرس ۋاقتى كۈندە مەكتەپتە ئوقۇيدىغان رەسمىي ئوقۇغۇچىلارنىڭ دەرس ۋاقتىنىڭ يېرىمىدەك بولسىمۇ، ئەمما شۇلارغا ئوخشاشلا كۆپ نەرسىلەرنى ئۆگىنىۋالىدىكەن، ئېخى كۆپىنچە ئۇلارنىڭكىدىنمۇ ئېشىپ كېتىدىكەن.

---

سائەتتە تەخمىنەن 1300 كۇب فىيۇيم كاربون دىئوكسىد گازى چىقىرىدىكەن؛ بۇ، بىر سوتكا ئىچىدە ئۆپكىدىن چىققان ھاۋا تەخمىنەن سەككىز ئۇنسىيە قاتتىق كۆمۈرگە توغرا كېلىدۇ، دېگەن گەپ. «ھەر بىر كىشىگە ئاز دېگەندە 800 كۇب فۇت بولۇشى كېرەك.» (گېكسلى)

(297) ئەنگلىيىنىڭ زاۋۇت قانۇنى بويىچە، ئەگەر ئاتا-ئانىلارنىڭ 14 ياشتىن تۆۋەن پەرزەنتلىرىنى باشلانغۇچ مائارىپ مەلۇماتىغا ئىگە قىلىشقا قۇربى يەتمىسە، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە بالىلىرىنى «نازارەت ئاستىدىكى» زاۋۇتلارغا ئىشلەشكە ئاپىرىپ بەرسە بولمايدۇ. زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ قانۇنغا رىئايە قىلىش مەجبۇرىيىتى بار. «زاۋۇت تەربىيىسى مەجبۇرىيەت خاراكتېرىدە بولىدۇ ھەم ئەمگەك شەرتلىرىنىڭ بىرى ھېسابلىنىدۇ» «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 111-بەت

(298) تەنتەربىيىنى (ياشلارغا، بالىلارغا يەنە ھەربىي مەشىقمۇ بار) زاۋۇتلاردىكى بالىلار ۋە نامرات ئوقۇغۇچىلارغا قارىتىلغان مەجبۇرىي مائارىپ بىلەن بىرلەشتۈرۈشنىڭ ناھايىتى پايدىلىق ئۈنۈم بەرگەنلىكى توغرىسىدا ن.ۋ. سېنيورنىڭ «مەملىكەتلىك ئىجتىمائىي پەنلەرنى ئىلگىرى سۈرۈش جەمئىيىتى»نىڭ 7-نۆۋەتلىك يىللىق يىغىنىدا سۆزلىگەن نۇتقىدىن («خۇلاسە دوكلات»، 1863-يىل لوندون نەشرى 63-، 64-بەتلەرگە بېرىلگەن) پايدىلىنىشقا بولىدۇ، يەنە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنىدىكى دوكلاتىنىڭ 118-، 119-، 120- ۋە 126-بەتلىرىدىن پايدىلىنىشقىمۇ بولىدۇ.



«بۇنىڭ قائىدىسى ناھايىتى ئاددىي. مەكتەپتە يېرىم كۈنلا ئوقۇيدىغان بالىلارنىڭ ھەمىشە روھى ئۇرغۇپ تۇرىدۇ، ئۇلار ھەر ۋاقىت دەرس ئوقۇشقا يارايدۇ ھەم ئۆزلىرىمۇ خالايدۇ. يېرىم كۈن ئىشلەپ يېرىم كۈن ئوقۇش تۈزۈمى بۇ ئىككى خىل پائالىيەتكە ئۆزئارا باغلىنىشلىق دەم ئېلىش ۋە تەڭشەش پۇرسىتى يارىتىپ بەرگەن، شۇڭا، بۇ تۈزۈم بالىلارغا نىسبەتەن مەلۇم بىر پائالىيەت بىلەن توختىماي شۇغۇللانغاندىنمۇ بەكرەك مۇۋاپىق كېلىدۇ. قاق سەھەردە، بولۇپمۇ ياز كۈنلىرى سىنىپتا ئولتۇرغان بالا بىلەن ئەمگەكتىن خۇشال-خۇرام قايتىپ كەلگەن ئېتىك بالىنى سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ.»(299)

بۇ ھەقتە سېنيورنىڭ 1863-يىلى ئېدىنبۇرگدا ئۆتكۈزۈلگەن سوتسىئولوگلار قۇرۇلتىيىدا سۆزلىگەن نۇتقىدىن يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ مىسال ئېلىشقا بولىدۇ. ئۇ نۇتقىدا يەنە مۇنداق كۆرسىتىدۇ، يۇقىرى تەبىقە ۋە ئوتتۇرا تەبىقە بالىلىرىنىڭ بىر تەرەپلىمە، پۇچەك ۋە ئۇزۇنغا سوزۇلغان ئوقۇش كۈنى ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئەمگىكىنى بىكاردىن-بىكارغىلا ئېغىرلىتىۋېتىدۇ، «شۇنىڭ بىلەن بىللە بالىلارنىڭ ۋاقتىنى، سالامەتلىكىنى ۋە زېھنىنى بىھۇدە ھەم مۇتلەق زىيانلىق تۈردە ئىسراپ قىلىۋېتىدۇ.»(300) خۇددى بىز روبېرت ئوۋېننىڭ تەجرىبىسىدىن تەپسىلىي كۆرۈپ

---

(299) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 118-، 119-بەتلەر. يىپەك توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ ساددا بىر خوجايىنى بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەزالىرىغا مۇنداق دېگەنىكەن: «مەن مۇنەۋۋەر بىر ئىشچى يېتىشتۈرۈپ چىقىشنىڭ ھەقىقىي سىرى بالىلارنى گۈدەك چېغىدىن باشلاپلا ئەمگەك ۋە ئەقلىي تەربىيىنى بىرلەشتۈرۈپ تەربىيىلەشتە ئىكەنلىكىگە تامامەن ئىشىنىمەن. ئەلۋەتتە، ئەمگەك ھەددىدىن ئارتۇق جىددىي بولۇپ كەتمەسلىكى، يەنە زېرىكىشلىك، سالامەتلىككە زىيانلىق بولماسلىقى كېرەك. مەن بالىلىرىمنىڭ ئەمگەك ۋە ئويۇننى دەرستىن كېيىنكى دەم ئېلىش قىلىشىنى خالايمەن.» «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 82-بەت 36-نومۇرلۇق.

(300) سېنيورنىڭ «مەملىكەتلىك ئىجتىمائىي پەنلەرنى ئىلگىرى سۈرۈش جەمئىيىتى»نىڭ 7-نۆۋەتلىك يىللىق يىغىنىدا سۆزلىگەن نۇتقى «خۇلاسە دوكلات»نىڭ 66-بېتىگە بېرىلگەن. ن.ۋ.سېنيورنىڭ 1863-يىلدىكى نۇتقى بىلەن ئۇنىڭ 1833-يىلدىكى زاۋۇت قانۇنىنى بوغۇلۇپ تىللاشلىرىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك، ياكى شۇ يىغىندا ئوتتۇرىغا قويۇلغان كۆز قاراشنى ئەنگلىيىنىڭ بەزى يېزا ئىگىلىك رايونلىرىدا نامرات ئاتا-ئانىلارنىڭ بالىلىرىنى مەكتەپكە بېرىشى

ئۆتكىنىمىزدەك، زاۋۇت تۈزۈمىدىن كەلگۈسى مائارىپنىڭ نوتىلىرى بىخ سۈرۈپ چىقتى، مەلۇم ياشقا يەتكەن ئۆسمۈرلەر ئۈچۈن ئېيتقاندا، كەلگۈسى مائارىپ — ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى بىلەن ئەقلىي تەربىيە ۋە تەنتەربىيىنىڭ بىرلەشتۈرۈلۈشى، ئۇ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى يۇقىرى كۆتۈرۈشنىڭ بىر ئۇسۇلى بولۇپلا قالماي، ئەتراپلىق تەرەققىي قىلغان كىشىلەرنى يېتىشتۈرۈپ چىقىشنىڭ بىردىنبىر ئۇسۇلى.

بىز كۆرۈپ ئۆتكەندەك، يىرىك سانائەت مۇكەممەل بىر ئادەم ئىشخانا قول سانائىتىدە مەلۇم بىر مەشغۇلات بىلەن ئۆمۈرۋايەت مۇقىم شۇغۇللىنىدىغان مۇنداق ئىش تەقسىماتىنى تېخنىك نۇقتىسىدىن يوقاتتى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، يىرىك سانائەتنىڭ كاپىتالىستىك شەكلى بۇ ئىش تەقسىماتىنى تېخىمۇ قورقۇنچلۇق شەكىلدە قايتىدىن شەكىللەندۈردى؛ رەسمىي زاۋۇتتا، ئىشچىلار قىسمەن ماشىنىلارنىڭ ئاڭلىق قوشۇمچە قىسمىغا ئايلاندۇرۇپ قويۇلغانلىقتىن، باشقا ھەرقايسى ئورۇنلاردا ئۇلارنىڭ بىر قىسمى ماشىنىنى ۋە ماشىنىلىق ئەمگەكنى ئارىلاپ ئىشلەتتى(301)، يەنە بىر قىسمى ئاياللار ئەمگىكى، باللار ئەمگىكى ۋە

ھازىرغىچىلا چەكلىنىۋاتقان، خىلاپلىق قىلغۇچىلارغا ئاچلىقتىن ئۆلۈش جازاسى بېرىلىدىغان پاكىت بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك، يىرىك سانائەت تەرەققىي قىلىپ مەلۇم سەۋىيىگە يەتكەندە، ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىدە كۆرۈلگەن ئۆزگىرىشلەر ئارقىلىق ئادەمنىڭ مېڭىسىدە قانداق ئۆزگىرىشلەرنى ۋۇجۇدقا چىقىرىدىغانلىقىنى① ناھايىتى روشەن چۈشەندۈرۈپ بەرگىلى بولىدۇ. مەسىلەن، سېبىل ئەپەندى دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ: سومېتىسېتشىردا، ناۋادا مەلۇم بىر نامرات ئوقۇتۇش رايونىدىن ياردەم تىلەپ مۇراجىئەت قىلسا، ئۇ ئۆز بالىسىنى ئامالسىز ئوقۇشتىن چېكىندۈرۈشكە مەجبۇر بولىدۇ، بۇ ئاللىقاچان ئادەت بولۇپ كەتكەن. مەسىلەن، فېلتگىم شەھىرىدىكى جانابىي باستېر ئۆتۈللېستون سۆزلەۋېتىپ مۇنداق بىر ئەھۋالنى تىلغا ئالىدۇ، بەزى ئائىلىلەرگە ھەرقانداق ياردەم بېرىش رەت قىلىنغان، «چۈنكى ئۇلار باللىرىنى مەكتەپكە بەرگەن! »

(301) قول ھۈنەرۋەنچىلىك خاراكتېرىدىكى ماشىنىلار ئادەم كۈچى بىلەن

① مۇشۇ تومنىڭ 421-432-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن



مەلىكىسىز ئەمگەكتىن پايدىلانغانلىقتىن ئىش تەقسىماتىنىڭ يېڭى ئاساسى بولۇپ قالدى.① ئىشخانا قول سانائىتىدىكى ئىش تەقسىماتى بىلەن يىرىك سانائەتنىڭ خاراكتېرى ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت كۈچلۈك رەۋىشتە ئىپادىلىنىپ چىقتى. مەسىلەن، بۇ زىددىيەت مۇنداق بىر قورقۇنچلۇق پاكىتتا ئىپادىلىنىدۇ: زامانىۋى زاۋۇتلار ۋە قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىغا ياللانغان باللارنىڭ كۆپ قىسمى گۆدەك چېغىدىن باشلاپلا ئەڭ ئاددىي مەشغۇلاتقا باغلىنىپ قالغان، خېلى يىللار ئېكسپىلاتاتسىيىگە ئۇچرىغان، ئۇلار ھەرقانداق بىرەر ماھارەتنى، ھېچبولمىغاندا كېيىنچە پەقەتلا شۇ خىلدىكى قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىسى ياكى زاۋۇتلاردا ئەسقاتىدىغان بىر ماھارەتنى ئۆگىنەلمىگەن. مەسىلەن، ئىلگىرى ئەنگلىيىنىڭ باسمىچىلىق كەسپىدە شاگىرت ئىشچىلار كونا ئىشخانا قول سانائىتى ۋە قول ھۈنەرۋەنچىلىكى تۈزۈمىگە ماسلىشىپ

ھەرىكەتلەندۈرۈلىدىغان ماشىنىلار بولۇپ، تەرەققىي قىلغان ماشىنىلار يەنى مېخانىك ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچنى ئالدىنقى شەرت قىلغان ماشىنىلار بىلەن بىۋاسىتە ياكى ۋاسىتىلىك رىقابەتكە چۈشۈپ، ماشىنىنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان ئىشچىغا نىسبەتەن غايەت زور ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ. ئەسلىدە پار ماشىنىسى ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى ئالغان بولسا، ئەمدىلىكتە ئىشچىلار پار ماشىنىسىنىڭ ئورنىنى ئالىدىغان بولدى. شۇڭا، ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ جىددىيلىشىشى ۋە سەرپىياتى كىشىنى چۆچۈتكىدەك دەرىجىگە يەتتى، يەنە كېلىپ قۇرامىغا يەتمىگەنلەر بۇنداق ئازابئوقۇبەتكە دۇچار بولىدىغان بولدى! تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەزاسى لانگېنىڭ كوۋېنتىردا ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى جايلاردا بايقىشىچە، كىشىلەر ئون ياشتىن 15 ياشقىچە بولغان باللارنى توقۇش ماشىنىسىنى ھەرىكەتلەندۈرۈشكە سالىدىكەن، تېخىمۇ گۆدەك باللارنى كىچىك تىپتىكى توقۇش ماشىنىسىنى ھەرىكەتلەندۈرۈشكە سېلىش ئەھۋالى ئۈستىدىن ئېغىز ئېچىشنىڭ تېخىمۇ ئورنى يوقكەن. «بۇ ناھايىتى كۈچ كېتىدىغان ئىش. باللار پار كۈچىنىڭ ئورنىغا ئىشلىتىلىدىغان سادىدا بۇيۇم بولۇپ قالدى.» «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل نەشرى، 114-بەت 6-نومۇرلۇق. رەسمىي دوكلاتتا دېيىلگەن «بۇنداق قۇللۇق تۈزۈم»نىڭ ئادەم جېنىغا زامىن بولغانلىقىدەك ئاقىۋەتنى شۇ بەت ۋە كېيىنكى بەتلەردىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 703-707، 785-792-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

دەسلەپتە بىرقەدەر ئاددىي ئىشلاردىن باشلاپ بىرقەدەر مۇرەككەپ ئىشلارغا ئۆتەتتى. ئۇلار بىر مەزگىللىك ئۆگىنىش باسقۇچىدىن كېيىن ئەڭ ئاخىرىدا باسمىخانىنىڭ مەلىكىلىك باسما ئىشچىسى بولۇپ قالاتتى. بۇ ھۈنەر بىلەن شۇغۇللانغانلىكى ئادەمنىڭ ھەممىسى ئوقۇيالايدىغان ھەم يازالايدىغان بولۇشى شەرت ئىدى. باسما ماشىنىسىنىڭ پەيدا بولۇشىغا ئەگىشىپ، ھەممە ئەھۋال ئۆزگەردى. باسما ماشىنىسىدا ئىككى خىل ئىشچى ئىشلەيدىغان بولدى، بىر خىلى قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلار ئىدى، ئۇلار ماشىنا باشقۇراتتى؛ يەنە بىر خىلى ئۆسمۈرلەر ئىدى، ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى 11 ياش بىلەن 17 ياش ئارىلىقىدا بولۇپ، پەقەت قەغەزنى يېيىپ ماشىنىغا كىرگۈزۈش ئىشىنى ياكى بېسىلىپ چىققان قەغەزنى ماشىنىدىن ئېلىپ رەتلەش ئىشىنى قىلاتتى. ئۇلار (بولۇپمۇ لوندوندا) بىر ھەپتە ئىچىدە ئۇدا نەچچە كۈن مۇشۇنداق جاپالىق ئىش بىلەن كۈنىگە 14، 15، 16 سائەت توختىماي شۇغۇللىناتتى، ھەتتا كۆپىنچە چاغلاردا ئۇدا 36 سائەت ئۈزمەي ئىشلەيتتى، ئارىلىقتا تاماق ۋە ئۇخلاشقا پەقەت ئىككى سائەتلىكلا ئارام ۋاقتى بېرىلەتتى.(302) ئۇلارنىڭ ئارىسىدا كۆپ سانلىقى خەت تونۇمايدىكەن، ئۇلار كۆپىنچە ناھايىتى قوپال، بىنورمال بولىدىكەن.

«ئۇلارنىڭ ئۆز ئىشىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقىشى ئۈچۈن ئۇلاردىن بىرەر بىلىم سەۋىيىسىگە ئىگە بولۇش تەلەپ قىلىنمايدىكەن؛ ئۇلارنىڭ تېخنىكىلىق ماھارەت بىلەن ئۇچرىشىش پۇرستى ناھايىتى ئاز ئىكەن، ھۆكۈم قىلىش ئىقتىدارىنى ئىشقا سېلىش پۇرستى تېخىمۇ ئاز ئىكەن؛ گەرچە ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى ئۆسمۈر چېغىدىكىدىن سەل يۇقىرى بولسىمۇ، ئەمما ئۆزىنىڭ چوڭىيىشىغا ئەگىشىپ ئىش ھەققى نىسبەتلىك ئېشىپ بارمايدىكەن. ئۇنىڭ ئۈستىگە كۆپ سانلىقلىرىنىڭ ماشىنا باشقۇرىدىغان بىرقەدەر يۇقىرى كىرىملىك ۋە مەسئۇلىيىتى بىرقەدەر ئېغىر ئىشچىلىق ئورنىغا كۆتۈرۈلىشىدىن ھېچقانداق ئۈمىد يوق ئىكەن، چۈنكى ھەربىر ماشىنىنى پەقەت بىرلا ئادەم

(302) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات»، 1866-يىل نەشرى 3-بەت 24-نومۇرلۇق.



باشقۇرىدىكەن، ئەمما كۆپىنچە تۆت نەپەر ئۆسمۈر لازىم بولىدىكەن.»(303)

ئۇلار چوڭ بولۇپ باللار ئەمگىكىگە ماس كەلمەيدىغان بولغاندا، يەنى ئەڭ كىچىككەندىمۇ 17 ياشقا يەتكەندە باسمىخانا ئۇلارنى ئىشتىن بوشىتىدىكەن. ئۇلار جىنايەتچىلەر قوشۇنىنىڭ تولۇقلىمىسىغا ئايلىنىدىكەن. ئۇلارغا باشقا جايدىن ئىش تېپىپ بېرىش مەقسىتىدىكى بەزى ئۇرۇنۇشلار ئۇلارنىڭ نادانلىقى، قوپاللىقى، جىسمانىي ئاجىزلىقى ۋە روھىي چۈشكۈنلۈكى تۈپەيلىدىن بىكارغا كېتىدىكەن.

ئىشخانىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ئىشخانا قول سانائىتى ئىش تەقسىماتىغا دائىر تىلغا ئېلىنغان مەزمۇنلارنىڭ ھەممىسى جەمئىيەتتىكى ئىش تەقسىماتىغىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ. ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش قول ھۈنەرۋەنچىلىكى ۋە ئىشخانا قول سانائىتىنى ئومۇمىي ئاساس قىلىپ تۇرغۇزۇلسىلا، ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مەلۇم بىر مەخسۇس ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنى ئۆزىگە قارىتىۋېلىشى، ئۇنىڭ كەسپىنىڭ ئەسلىدىنىلا مەۋجۇت بولغان كۆپ خىللىقىنىڭ بۇزۇلۇشى(304) تەرەققىياتنىڭ زۆرۈر ئاملىغا ئايلىنىدۇ. مۇشۇ ئاساستا، ھەربىر ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى تەجرىبە ئارقىلىق ئۆزىگە لايىق كېلىدىغان تېخنىكىلىق ھالەتنى تاپىدۇ ۋە ئۇنى ئاستا-ئاستا مۇكەممەللەشتۈرىدۇ، ئەمما

(303) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 7-بەت 59-، 60-نومۇرلۇق.

(304) شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىكى بەزى جايلاردا... ستاتىستىكىلىق دوكلاتقا ئاساسلانغاندا، نۇرغۇنلىغان چارۋىچىلار، كىچىك ئۆيلەردە تۇرىدىغان نامرات دېھقانلار ۋە ئۇلارنىڭ خوتۇن-بالىلىرى ئۆزلىرى ئەيلىگەن تېرىدىن ئۆزلىرى ئاياغ تىكىپ كىيىدىكەن، ئۆزىدىن باشقا ئىككىنچى بىر ئادەمنىڭ قولى تەگمىگەن كىيىملەرنى كىيىدىكەن، ئۇلار قويدىن قىرقىۋالغان يۇڭنى ياكى ئۆزلىرى تېرىپ ئۆستۈرگەن كەندىرنى كىيىم ماتېرىيالى قىلىدىكەن. كىيىم تىككەندە يىگنە، يىڭنە، ئويماق ۋە توقۇمىچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان ئاز ساندىكى تۆمۈر ئەسۋابلاردىن باشقا نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى سېتىۋالمايدىكەن. بوياق ماتېرىياللىرىنى ئاياللار دەرەخ، چاتقال ۋە ئوت-چۆپلەردىن تەييارلىۋالىدىكەن.» («دۇگالد ستېۋارت ئەسەرلىرى توپلىمى» خامىلتون تۈزگەن 8-توم 327- 328-بەتلەر)

بىپتىلىپ مەلۇم بىر دەرىجىگە يەتكەندە ئۇنى ناھايىتى تېزلا مۇقىملاشتۇرىدۇ. سودا ئىشلىرى تەمىنلىگەن ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن باشقا يەنە ئەمگەك قوراللىرىنىڭ پەيدىنپەي ئۆزگىرىپ تۇرۇشىمۇ توختاۋسىز ئۆزگىرىشلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەمگەك قورالى تەجرىبە ئارقىلىق مەلۇم بىر شەكىلگە كىرگەندىن كېيىن ئۆزگىرىشتىن توختاپ مۇقىملىشىدۇ؛ قورالنىڭ مىڭ يىللارغىچە ئەۋلادتىن-ئەۋلادقا تارقىلىپ كەلگەنلىكىدىن ئىبارەت بۇ پاكىت بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلاپ بەردى. مەسىلىنى ناھايىتى ئوبدان چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغىنى شۇكى، تۈرلۈك ئالاھىدە ماھارەتلەر 18-ئەسىرگە كەلگەندىمۇ يەنىلا <mystères> mysteris (سىر) دەپ ئاتالدى.(305) پەقەت مول تەجرىبىلىك كەسىپ ئىگىسىلا ئۇنىڭ ئىچىدىكى سىرنى بىلەلەيدىكەن. ئۇلار بۇ پەردە ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى باشقىلارنىڭ نەزىرىدىن ساقىت قىلىدۇ، نەتىجىدە تەبىئىي شەكىللەنگەن، بىر-بىرىدىن ئايرىم تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى بىر-بىرىگە نىسبەتەن تېپىشماق بولىدۇ، ھەتتا بىر تارماق ئىچىدىكى كەسىپلەرمۇ تېپىشماق بولۇپ قالىدۇ. يىرىك سانائەت بۇ پەردىنى يىرتىپ تاشلىدى. يىرىك سانائەت ئالدى بىلەن ئادەمنىڭ قولى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ھەربىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ھەرقايسى تەركىبىي ئامىلغا پارچىلاشنى ئۆزىگە پرىنسىپ قىلغان بولۇپ، شۇ ئارقىلىق تېخنولوگىيىدىن ئىبارەت بۇ تولۇق زامانىۋى ئىلىمنى بەرپا قىلغاندى.

(305) ئېتيېن بوئالونىڭ «قول ھۈنەرۋەنچىلىك قوللانمىسى» ناملىق مەشھۇر ئەسىرىدە يېزىلىشىچە، شاگىرت ئىشچىلار ئۇستىلىقنى كۆتۈرۈلگەندە: «كەسىپداش قېرىنداشلارنى ئۆز تۇغقىنىمدەك ياخشى كۆرىمەن، كەسىپداش قېرىنداشلارغا يار-يۆلەك بولىمەن، ھەربىر كىشىنىڭ ئۆز كەسپىگە ئائىت مەخپىيەتلىكىنى خالىغانچە ئاشكارىلاپ قويۇشىغا قەتئىي بولمايدۇ، ھەتتا ئومۇمنىڭ مەنپەئىتىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئۆز تاۋىرىنى ساتىمەن دەپ خېرىدارلارغا باشقىلار ئىشلىگەن تاۋارنىڭ كەمچىلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىشكە قەتئىي بولمايدۇ» دەپ قەسەم بېرىدىكەن.



ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئىچكى جەھەتتىن مۇناسىۋەتتى يوقتەك كۆرۈنىدىغان ۋە ئالاقىچان تۇراقلاشقان خىلمۇخىل فورماتسىيىلىرى تەبىئىي پەننىڭ ئاڭلىق-پىلانلىق يوسۇندا ۋە كۆزلەنمە پايدىلىق نەتىجىگە ئېرىشىش يۈزىسىدىن سىستېمىلىق تۈرلەرگە بۆلۈنۈش ئاساسىدا تەتبىقلىنىشىغا ئاجرالغان بولىدۇ. تېخنولوگىيىمۇ سان جەھەتتىن كۆپ بولمىغان نېگىزلىك زور ھەرىكەت شەكىللىرىنى ئېچىپ بەردى، ئىشلىتىلىدىغان قورال-سايمانلار گەرچە ھەرخىل-ھەر ياڭزا بولسىمۇ، ئەمما ئادەمنىڭ بارلىق ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى مۇشۇ شەكىللەر ئىچىدە ئېلىپ بېرىلىدىغانلىقى مۇقەررەر، بۇ خۇددى ماشىنىلار ئادەتتىن تاشقىرى مۇرەككەپ بولسىمۇ، ئەمما مېخانىكا ئارقىلىق ماشىنىنىڭ پەقەت ئادەتتىكى مېخانىكىلىق كۈچنىڭ ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىپ تۇرۇشىدىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ يەتكەندەك بىر ئىش. زامانىۋى سانائەت مەلۇم بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەق مەۋجۇت شەكلىنى ھېچقاچان ئەڭ ئاخىرقى شەكىل دەپ قارىمايدۇ ۋە شۇنداق ھېسابلىمايدۇ. شۇڭا زامانىۋى سانائەتنىڭ تېخنىكا ئاساسى — ئىنقىلاب، ئىلگىرىكى بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرىنىڭ تېخنىكا ئاساسى ماھىيەت جەھەتتىن مۇتەئەسسىپلىك ئىدى.(306) زامانىۋى سانائەت ماشىنا، خىمىيىلىك جەريان ۋە باشقا ئۇسۇللار ئارقىلىق، ئىشچىلارنىڭ فۇنكسىيىسى ۋە

(306) بۇرژۇئازىيە ئىشلەپچىقىرىش سايمانلىرىنى، شۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتنى ۋە بارلىق ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەرنى ئۈزلۈكسىز ئۆزگەرتىپ تۇرىدۇ، بولمىسا مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدۇ. ئەكسىچە، كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى ئۆزگەرتمەي ئۆز پېتى ساقلاپ قېلىش ئىلگىرىكى بارلىق سانائەت پرىنسىپلىرىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىدىكى ئالدىنقى شەرت ئىدى. ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرۇشى، بارلىق ئىجتىمائىي ھالەتلەرنىڭ مەڭگۈ تىنچلانماي توختىماي داۋالغۇپ ئۆزگىرىپ تۇرۇشى بۇرژۇئازىيە دەۋرىنىڭ ئىلگىرىكى بارلىق دەۋرلەردىن پەرقلىنىپ تۇرىدىغان تەرىپىدۇر. تۇراقلىشىپ قېتىپ قالغان مۇناسىۋەتلەر ۋە شۇنىڭغا لايىقلاشقان، ئادەتتە ئۇلۇغلىنىپ كېلىۋاتقان نۇقتىئىنەزەر ۋە چۈشەنچىلەرنىڭ ھەممىسى يوقىلىدۇ، يېڭىدىن شەكىللەنگەن بارلىق مۇناسىۋەتلەر تۇراقلىشىشقا ئۈلگۈرمەيلا كونىراپ كېتىدۇ، دەرىجىگە

ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىجتىمائىي بىرىكمىسىنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تېخنىكا ئاساسىغا قاراپ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرۇشقا مەجبۇر قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇ يەنە جەمئىيەتنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ئىش تەقسىماتىدا توختىماي ئۆزگىرىش ياساپ تۇرىدۇ، زور مىقداردىكى كاپىتال ۋە زور تۈركۈمدىكى ئىشچىلارنى مەلۇم بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىن باشقا بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا ئۈزلۈكسىز باشلاپ تۇرىدۇ. شۇڭا يىرىك سانائەتنىڭ ئەسلىي ماھىيىتى ئەمگەكنىڭ ئالمىشىپ تۇرىدىغانلىقىنى، فۇنكسىيىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرىدىغانلىقىنى ۋە ئىشچىلارنىڭ ئومۇميۈزلۈك يۆتكىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى بەلگىلىگەن. يەنە بىر جەھەتتىن، يىرىك سانائەت ئۆزىنىڭ كاپىتالىزملىق شەكلى ئاساسىدا كونا ئىش تەقسىماتىنى ۋە باشقا قېلىپلاشقان كەسپلەرنى قايتا ھاسىل قىلىدۇ. بىز بۇ مۇتلەق زىددىيەتنىڭ ئىشچىلارنىڭ مۇقىم، كاپالەتلىك كېتىۋاتقان خاتىرجەم تۇرمۇشىغا قانداق بۇزغۇنچىلىق كەلتۈرۈۋاتقانلىقىنى، ئىشچىلارنى ئەمگەك ۋاستىلىرى تارتىۋېلىنىش بىلەن بىرگە تۇرمۇش ۋاستىلىرىمۇ تارتىۋېلىنىش(307)، ئۇلارنىڭ قىسمەن فۇنكسىيىسى ئارتۇق نەرسىگە ئايلىنىپ قېلىش بىلەن بىرگە ئۆزلىرىنىڭمۇ ئارتۇق نەرسىگە ئايلىنىپ قېلىۋاتقانلىقىغا ئوخشاش تەھدىتكە دۇچار قىلىنىۋاتقانلىقىنى؛ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۈزلۈكسىز بەدەل بېرىشى، ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ چەكسىز دەرىجىدە ئىسراپ بولۇشى ۋە جەمئىيەتتىكى ھۆكۈمەتسىزلىك ھالىتى كەلتۈرۈپ چىقارغان بالايىئاپەتلەر ئارقىسىدا بۇ زىددىيەتنىڭ قانداق

ئايرىلغان ۋە تۇراقلاشقان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى بۇلۇتتەك تارقاپ كېتىدۇ، مۇقەددەس قارىلىپ كېلىۋاتقان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھۆرمەتتىن ساقىت قىلىنىدۇ. كىشىلەر ئاخىر ئۆزلىرىنىڭ تۇرمۇشتىكى ئورنى ۋە ئۆزئارا مۇناسىۋىتىگە سوغۇققانلىق بىلەن قاراشقا مەجبۇر بولىدۇ» ف. ئېنگېلس ۋە ك. ماركس «كومپارتىيە خىتابنامىسى» 1848-يىل لوندون نەشرى، 5-بەت [372]

(307) «سىلەرنىڭ مېنىڭ تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىمنى تارتىۋالغىنىڭلار، مېنى ھالاك قىلغىنىڭلار» (شېكسپىر) [373]



قىلىپ ئۆز مەيلىچە ئىپادىلىنىپ چىقىدىغانلىقىنى كۆرۈپ يەتتۇق.① بۇ ئۇنىڭ پاسسىپ تەرىپى. ئەمما، ناۋادا ھازىر ئەمگەكنىڭ ئالمىشىپ تۇرۇشى پەقەت يەڭگىلى بولمايدىغان تەبىئىي قانۇنىيەت بولۇش سۈپىتى بىلەن ھەمدە ئۇنىڭ تەبىئىي قانۇنىيەتنىڭ ھەرقانداق جايدا توسالغۇغا ئۇچرىغاندا كۆرۈلىدىغان قارىغۇلارچە بۇزغۇنچىلىق سېلىش رولى ئارقىلىق ئۆزىگە يول ئاچىدۇ دېيىلسە(308)، ئۇنداقتا، يىرىك سانائەت يەنە ئۆزىنىڭ بالايىئاپەتلىكى ئارقىلىق تۆۋەندىكى بۇ نۇقتىنى ھايات-ماماتلىققا تاقىلىدىغان مەسىلىگە ئايلاندۇرىدۇ، يەنى، ئەمگەكنىڭ ئالمىشىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىش، شۇ ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ ئىمكانقەدەر ھەر تەرەپلىمە تەرەققىي قىلىشى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئورتاق قانۇنىيىتى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىش ھەمدە تۈرلۈك مۇناسىۋەتلەرنى بۇ قانۇنىيەتلەرنىڭ نورمال ئىشقا ئېشىشىغا ئۇيغۇنلاشتۇرۇش. يىرىك سانائەت يەنە تۆۋەندىكى نۇقتىنى ھايات-ماماتقا تاقىلىدىغان مەسىلىگە ئايلاندۇردى، يەنى: كاپىتالنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان ئېكسپىلاتاتسىيە ئېھتىياجىغا كۆنۈش ئۈچۈن زاپاس ھالەتتە تۇرغان، ئورۇنلاشتۇرۇشنى كۈتۈپ تۇرغان زور تۈركۈمدىكى نامرات ئىشچىلار

(308) فرانسىيىلىك بىر ئىشچى سان-فرانسىسكودىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىن مۇنداق يازىدۇ: «ئۆزەمنىڭ كالىفورنىيىدە تۈرلۈك كەسپلەر بىلەن شۇغۇللىنالىشىمنى پەقەت ئويلاپ باقماپتىكەنمەن. ئەسلىدە مەن باسمىچىلىق كەسپىدىن باشقا كەسپلەرنى قىلالمايدىغانلىقىمغا ئىشىنەتتىم... لېكىن، كەسپ ئالماشتۇرۇش كۆينەك ئالماشتۇرۇشتىن ئاسانغا توختايدىغان بۇ تەۋەككۈلچىلار دۇنياسىغا كەلگەن ھامان—سەممىيلىكىمگە ئىشىنىڭ—! مەنمۇ باشقىلارغا ئوخشاشلا ئىشلىيەلەيدىغان بولدۇم. كانچىلىق ئەمگىكىنىڭ كىرىمى كۆپ بولمىغاچقا، بۇ ئىشنى تاشلاپ شەھەرگە كىردىم، شەھەردە ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ باسمىچىلىق ئىشچىسى، ئۆي يېپىش ئىشچىسى، قۇيمىچىلىق ئىشچىسى بولدۇم. ھەرقانداق خىزمەتنى ئىشلەشكە مۇۋاپىق كېلىدىغان تەجرىبىگە ئىگە بولغانلىقىم ئۈچۈن، ئۆزەمنى ئىلگىرىكىدەك ئاجىز بىر مەخلۇق ئەمەس، بەلكى بىر ئادەمدەك ھېس قىلدىم.» ئا. كوربون «كەسپ تەربىيىسى توغرىسىدا» 2-نەشرى، 50-بەت

① مۇشۇ تومنىڭ 797-، 855-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

نوپۇسى ئورنىغا ئەمگەكنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان ئېھتىياجىغا ماسلىشىپ خالىغانچە ئورۇنلاشتۇرۇشقا تەييار تۇرغان كىشىلەرنى ئىشلىتىش؛ جەمئىيەتنىڭ بىر خىل قىسمەن فۇنكسىيىسىنىلا ئۈستىگە ئالىدىغان قىسمەن كىشىلەر ئورنىغا ئوخشاش بولمىغان ئىجتىمائىي فۇنكسىيىلەرنى بىر-بىرىگە تولۇقلىما بولىدىغان ھەرىكەت شەكلىگە ئايلاندۇرالايدىغان، ئەتراپلىق تەرەققىي قىلغان كىشىلەرنى ئىشلىتىش. ئۇنىۋېرسال تېخنىكا مەكتەپلىرى ۋە يېزا ئىگىلىك مەكتەپلىرى مۇشۇ ئۆزگىرىش جەريانىدا يىرىك سانائەت ئاساسىدا تەبىئىي تەرەققىي قىلىپ چىققان ئامىللارنىڭ بىرى؛ كەسىپ مەكتەپلىرى يەنە بىر ئامىل بولۇپ، بۇنداق مەكتەپلەردە ئىشچىلارنىڭ پەرزەنتلىرى تېخنولوگىيە ۋە تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرىنىڭ ئەمەلىي مەشغۇلاتىغا ئائىت بەزى تەربىيىگە ئىگە بولىدۇ. ناۋادا زاۋۇت قانۇنىنىڭ چىقىرىلىشى كاپىتالدىن قولغا كەلتۈرۈلگەن ئەڭ دەسلەپكى كىچىككىنە يول قويۇش، ئۇ پەقەت باشلانغۇچ تەربىيىنى زاۋۇت ئەمگىكى بىلەن بىرلەشتۈردى دېيىلسە، ئۇنداقتا شۈبھىسىزكى، ئىشچىلار سىنىپى ھاكىمىيەتنى مۇقەررەر يوسۇندا تارتىۋالغاندىن كېيىن، ئىشچىلار مەكتەپلىرىدە نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەت جەھەتتىكى ماھارەت تەربىيىسى ئۆزىنىڭ تېگىشلىك ئورنىغا ئۆتىدۇ. ئوخشاشلا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كاپىتالىزملىق شەكلى ۋە شۇنىڭغا ماسلاشقان ئىشچىلارنىڭ ئىقتىسادىي مۇناسىۋىتى شەكسىزكى مۇشۇنداق ئۆزگىرىشنىڭ فېرمېنتى ۋە مەقستى بولغان كونا ئىش تەقسىماتىنى يوقىتىشقا پۈتۈنلەي زىت كېلىدۇ. لېكىن، مەلۇم بىر تارىخىي ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدىكى زىددىيەتلەرنىڭ تەرەققىياتى — مۇشۇ شەكىلنىڭ پارچىلىنىشى ۋە يېڭى شەكىلنىڭ بارلىققا كېلىشىدىكى بىردىنبىر تارىخىي يول. «ئىشىڭنى قىل موزدۇز!» [374] —— سائەتچى ئۇستا ۋات پار ماشىنىسىنى، ساتىراش ئاركرايت ئىگىرىش ماشىنىسىنى، زەرگەر ئىشچى فولتون پاراخوتنى ئىجاد قىلغاندىن بۇيان، قول



ھۈنەرۋەنچىلىك ھېكمەتلىرىنىڭ بۇ «چوققا»سى ئىنتايىن قورقۇنچلۇق ئەخمىقانىلىق بولۇپ قالدى.(309)

زاۋۇت قانۇنىدا زاۋۇت ۋە ئىشخانا قول سانائىتى قاتارلىقلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى بەلگىلەنگەندىن كېيىن، ئەڭ دەسلەپتە بۇ كاپىتالنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە ھوقۇقىغا ئارىلاشقانلىق بولۇپ ئىپادىلەندى. ئەكسىچە، ئائالمىش ئائىلە ئەمگىكى(310)گە دائىر ھەرقانداق بەلگىلىمە دەرھال ئاتىلىق ھوقۇقىغا(ھازىرقى زامان تىلى بىلەن ئېيتقاندا ئاتا-ئانىلىق ھوقۇقى) بىۋاسىتە دەخلى-تەرۇز يەتكۈزۈش بولۇپ ئىپادىلەندى. بۇ قەدەمنى ئېلىشتىن بۇرۇن مۇلايىم ئەنگلىيە پارلامېنتى ئۇزۇندىن بۇيان ئېغىزدىلا ھەيۋە كۆرسىتىپ، تۇگۇلۈپ تۇرۇۋالغانىدى. ئەمما پاكىت كۈچىنىڭ تۈرتكىسىدە كىشىلەر ئاخىر يىرىك سانائەتنىڭ كونىچە ئائىلە

(309) سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق تارىخىدا، ھەقىقىي بۈيۈك شەخس ھېسابلىنىدىغان جون بېللېرس 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىلا ھازىر يولغا قويۇلۇۋاتقان مائارىپ ۋە ئىش تەقسىماتىنى بىكار قىلىش شەرتلىكىنى، چۈنكى بۇنداق مائارىپ ۋە ئىش تەقسىماتىنىڭ ئەكس يۆنىلىش بويىچە جەمئىيەتنى ئىككى قۇتۇپلاشتۇرۇپ، بىر قۇتۇپنى سىمىز، بىر قۇتۇپنى ئاۋاق ھالەتنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغانلىقىنى ناھايىتى ئوچۇق كۆرۈپ يەتكەنىدى. ئۇنىڭ سۆزلىرى ناھايىتى جايىدا:«ھورۇنلۇقنى ئۆگىنىش ئۆگىنىشكە ھورۇنلۇق قىلىشتىن ياخشىراق... جىسمانىي ئەمگەك ئەسلىدىنلا تەڭرىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىدىندۇر... تاماق يېيىش ھاياتلىق ئۈچۈن زۆرۈر بولغاندەك ئەمگەكمۇ ساغلاملىققا ئىنتايىن مۇھىم، چۈنكى بىكارچىلىق تەبىئىيكى كىشىنى ئازابتىن خالاس قىلىدۇ، ئەمما كېسەل يەنە ئۇنىڭغا ئازاب ئېلىپ كېلىدۇ... ئەمگەك ھاياتلىق چىرىقىغا ماي قوشىدۇ، ئىدىيە بۇ چىراغنى يورۇتقۇچىدۇر... بىر خىل ئەخمىقانە باللار ئەمگىكى ‹بۇ بازىبدووۋغا ۋە ھازىرقى زامان دورامچىلىقىغا قارشى قويۇلغان ھېسسىي ئېتىرازدۇر› باللارنى ئەقىلسىز قىلىپ قويىدۇ.»( «ھەممىگە پايدىلىق قول ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە يېزا ئىگىلىك ئەمگەك ئىنستىتۇتى قۇرۇش توغرىسىدا تەكلىپ»1696-يىل لوندون نەشرى، 12-، 14-، 16-، 18-بەتلەر)

(310) بۇنداق ئەمگەكنىڭ كۆپرەكى بىرقەدەر كىچىكرەك ئىشخانىلاردا ئېلىپ بېرىلىدۇ. بىزنىڭ گۈللۈك جىيەك ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىلىرىدا ۋە پاخال بۆيۈم توقۇش كەسپىدە كۆرگەنلىرىمىز① بولۇپمۇ شېففىلدىكى ۋە بىرمىنھام قاتارلىق جايلاردىكى مېتالچىلىق قول سانائىتى ئىشخانىلىرى بۇنى تېخىمۇ تەپسىلىي ئىپادىلەپ بېرەلەيدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 867-874-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

تۇرمۇشىدىكى ئىقتىسادىي بازىس ۋە شۇنىڭغا ماسلاشقان ئائىلە ئەمگىكىنى يىمىرىپ تاشلاش بىلەن بىر ۋاقىتتا، كېيىنچە ئائىلە مۇناسىۋىتىنىمۇ بۇزۇپ تاشلىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر بولدى. ئۇلار ئامالسىزلىقتىن بالىلارنىڭ ھوقۇق-مەنپەئەتى دەپ ۋارقىرايدىغان بولدى، بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1866-يىلدىكى ئەڭ ئاخىرقى دوكلاتىدا مۇنداق دېيىلىدۇ:

«بەختكە قارشى بارلىق گۇۋاھلىق سۆزلىرىدىن قارىغاندا، قىز-ئوغۇل ئۆسمۈرلەر ئۆز ئاتا-ئانىسىنىڭ ئالدىدا قوغدىنىشقا باشقا ھەرقانداق ئادەمنىڭ ئالدىدا تۇرغاندىنمۇ بەكرەك مۇھتاج ئىكەن.» ئادەتتە بالىلار ئەمگىكى، بولۇپمۇ ئائىلە ئەمگىكى چەكلىمىسىز ئېكسپىلاتاتسىيىگە ئۇچرايدىغان تۈزۈم «شۇنىڭ ئۈچۈن ساقلىنىپ قالىدۇكى، ئاتا-ئانىلار ئۆزلىرىنىڭ نارسىدە، ئىتائەتچان پەرزەنتلىرىگە ھوقۇقنى قالايمىقان ئىشلىتىدۇ، ئۇلارنى خالىغانچە خارلىسىمۇ ھېچقانداق چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ ۋە نازارەت قىلىنمايدۇ.... ئاتا-ئانىلار ھەر ھەپتىدە بىرئاز بولسىمۇ ئىش ھەققىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئۆز پەرزەنتىنى ئاددىي بىر ماشىنىغا ئايلاندۇرۇپ قويىدىغان بۇنداق مۇتلەق ھوقۇقتىن ھەرگىز بەھرىمەن بولماسلىقى كېرەك... بالىلار ۋە ئۆسمۈرلەر ئاتىلىق ھوقۇقىنىڭ قالايمىقان ئىشلىتىلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن قانۇن جەھەتتىن قوغدىنىشنى قولغا كەلتۈرۈشكە ھوقۇقلۇق، ھوقۇقنىڭ قالايمىقان ئىشلىتىلىشى ئۇلارنى جىسمانىي جەھەتتىن بالدۇرلا نابۇت قىلىدۇ ھەمدە ئۇلارنى ئەخلاق جەھەتتىن چۈشكۈنلەشتۈرۈپ، ئەقىلسىز قىلىپ قويىدۇ.»(311)

ۋەھالەنكى، ئاتىلىق ھوقۇقىنىڭ قالايمىقان ئىشلىتىلىشى كاپىتالنىڭ قۇرامىغا يەتمىگەن ئەمگەك كۈچىنى بىۋاسىتە ياكى ۋاسىتىلىك ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئەمەس، ئەكسىچە، ئاتىلىق ھوقۇقىنىڭ قالايمىقان ئىشلىتىلىشى دەل كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيە ئۇسۇلىنىڭ ئاتىلىق ھوقۇقىغا ئۇيغۇن كېلىدىغان ئىقتىسادىي بازىسىنى يوقاتقانلىقىدىن كېلىپ چىققان. ئەمما كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئىچكى

(311) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى-5-نومۇرلۇق دوكلات» 25-بەت 162-نومۇرلۇق ۋە «2-نومۇرلۇق دوكلات» 38-بەت 285-، 289-نومۇرلۇق، 25، 26-بەت 191-نومۇرلۇق.



قىسمىدا كونىچە ئائىلە تۈزۈمى قالتىس قورقۇنچلۇق ۋە زېرىكىشلىك دەرىجىدە پارچىلىنىپ كەتكەن بولسىمۇ، ئەمما يىرىك سانائەت ئەرلەر، خوتۇن-قىزلار ۋە ئۆسمۈرلەرنى ئائىلە سىرتىدا ئىجتىمائىي يول بىلەن تەشكىللەنگەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ھەل قىلغۇچ رول ئويناش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش بىلەن بىرگە، يەنە ئائىلىگە ۋە ئىككى جىنس ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ تېخىمۇ يۇقىرى دەرىجىلىك شەكلىگە يېڭى ئىقتىسادىي ئاساس يارىتىپ بەردى. ئەلۋەتتە، خرىستىيان دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغان نېمىسلارنىڭ ئائىلە شەكلىنى مۇتلەق نەرسە دەپ قاراش خۇددى قەدىمكى رىمنىڭ ئائىلە شەكلىنى، قەدىمكى يۇناننىڭ ئائىلە شەكلىنى ۋە شەرقنىڭ ئائىلە شەكلىنى مۇتلەق نەرسە دەپ قارىغانغا ئوخشاشلا تېتىقسىزلىق. بۇ شەكىللەر تارىخنىڭ تەرەققىيات تەرتىپىنى رېتى بويىچە تۈزىدۇ. ئوخشاشلا شۇ نەرسىمۇ ئايدىڭكى، گەرچە تۈرلۈك ياشتىكى ئەر-ئاياللاردىن تەشكىل تاپقان بىرىككەن ئەمگەكچىلەردىن ئىبارەت بۇ پاكىت ئۆزىنىڭ ئىستىخىيىلىك، ياۋايى، كاپىتالىستىك بىر شەكلىدە تۇرغاندا، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئىشچىلار ئۈچۈن مەۋجۇت بولىدىغان ئەمەس، بەلكى ئىشچىلار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن مەۋجۇت بولىدىغان ئاشۇنداق بىر شەكىلدە تۇرغاندا، ھالاكەت ۋە قۇللۇقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ئاپەت مەنبەسى بولسىمۇ، ئەمما مۇۋاپىق شارائىتتا، ئەكسىچە ئىنسانىيەت تەرەققىياتىنىڭ مەنبەسىگە مۇقەررەر ئۆزگىرىدۇ.(312)

خۇددى بىز كۆرۈپ ئۆتكەندەك، زاۋۇت قانۇنى ماشىنىلاشقان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەڭ دەسلەپكى مەھسۇلى يەنى يىپ ئىگىرىش ۋە توقۇمىچىلىق كەسىپلىرىدە يولغا قويۇلىدىغان ئالاھىدە قانۇن بولۇش

(312) «زاۋۇت ئەمگىكى خۇددى ئۆي ئىشىغا ئوخشاش پاكىز ۋە گۈزەل بولىدۇ، ھەتتا تېخىمۇ پاكىز ۋە گۈزەل بولىدۇ.» «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 129-بەت.

ئورنىدىن تەرەققىي قىلىپ، پۈتكۈل ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتا ئومۇمىيۈزلۈك يولغا قويۇلىدىغان قانۇنغا ئايلانغان، بۇ مۇقەررەرلىك يىرىك سانائەتنىڭ تارىخىي تەرەققىيات مۇساپىسى داۋامىدا شەكىللەنگەن.① يىرىك سانائەتتىن ئىبارەت بۇ ئارقا كۆرۈنۈش ئالدىدا ئىشخانا قول سانائىتى، قول ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە ئائىلە ئەمگىكىنىڭ ئەنئەنىۋى شەكىللىرى ئۇزۇل-كېسىل ئۆزگەرگەن: ئىشخانا قول سانائىتى بارا-بارا زاۋۇتقا ئايلانغان؛ قول ھۈنەرۋەنچىلىك بارا-بارا ئىشخانا قول سانائىتىگە ئۆزگەرگەن؛ ئەڭ ئاخىرىدا قول ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە ئائىلە ئەمگىكى ساھەلىرى يەنە بىر ئەرەپتىن ئېيتقاندا كىشى ھەيران قالارلىق ئىنتايىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئازابئۇقۇبەت ئۇۋىسىغا ئايلاندى، ئۇ يەردە كىشىنى چۆچۈتىدىغان، ئەڭ ۋەھشىي كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيە ئۆز مەيلىچە ئىش قىلدى. بۇ يەردە ئەڭ ئاخىرىدا ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدىغان مۇنداق ئىككى خىل ئەھۋال بار: بىرىنچىسى، تەجرىبىلەر شۇنى قايتا-قايتا ئىسپاتلىدىكى، ناۋادا كاپىتال پەقەت جەمئىيەت دائىرىسىدىكى قىسمەن نۇقتىلاردىلا دۆلەت تەرىپىدىن نازارەت قىلىنسا، ئۇنداقتا ئۇ تارتقان زىيىنىنى باشقا نۇقتىلاردىن تېخىمۇ چەكسىز رەۋىشتە قايتۇرۇۋالالايدۇ(313)؛ ئىككىنچىسى، كاپىتالىستلار رىقابەت شەرتلىرىنىڭ باراۋەر بولۇشىنى، يەنى ئەمگەك ئېكسپىلاتاتسىيىسىگە باراۋەر چەك قويۇلۇشىنى ئۆزلىرى تەلەپ قىلىپ جار سېلىشىدۇ.(314) بىز بۇ ھەقتە مۇنۇ ئىككى خىل سەممىي سادانى ئاڭلاپ باقايلى. جانابىي كوكسلېي (برىستولدىكى مىخ، زەنجىر قاتارلىقلارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان زاۋۇتنىڭ خوجايىنى) ئۆز كارخانىسىدا ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن زاۋۇت

(313) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 27-، 32-بەت.
(314) بۇ ھەقتە «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى»دىن نۇرغۇن ئىسپاتلارنى تاپقىلى بولىدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 856-896-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن،



بەلگىلىمىسىنى يولغا قويغان.

«قوشنا كارخانىلاردا بەلگىلىمىدىن ئۆتمىگەن كونا تۈزۈملەر داۋاملىق يولغا قويۇلۇپ كېلىۋاتقاچقا، ئۇلار ئامالسىز زىيانغا ئۇچرىغان، ئۇلار زاۋۇتىدىكى ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ چۈشتىن كېيىن سائەت ئالتىدىن كېيىن باشقا جايلاردا داۋاملىق ئىشلەشكە چاقىرىپ كېتىلىۋاتقانلىقىغا قاراپلا قالغان. ئۇلار ئەلۋەتتە:بۇ بىزگە نىسبەتەن ئادالەتسىزلىك، شۇنداقلا بىر زىيان، بۇ ئىش ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ قىسمەن جىسمانىي كۈچىنى خورىتىۋېتىدۇ، ئەمما ئۆسمۈر ئىشچىلاردىن تاپقان پايدىنىڭ ھەممىسى بىزگە مەنسۇپ بولۇشى كېرەك.» دېيىشىدۇ.(315)

سىمپسون ئەپەندى (لوندوندىكى قەغەز قاپ-كوروپكا ياساش زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى) بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ بىر ئەزاسىغا مۇنداق دەيدۇ:

«مەن زاۋۇت قانۇنىنى يولغا قويۇشنى تەلەپ قىلىدىغان ھەرقانداق ئىلتىماسنامىگە ئىمزا قويۇشنى خالايمەن. قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر كەچتە زاۋۇتۇم ئىشتىن چۈشكەندىن كېيىن، مەن باشقا زاۋۇتلار تېخىمۇ ئۇزاقراق ئىشلىدى، ئۇلار ماڭا كېلىدىغان مال زاكاسلىرىنى كۆز ئالدىمدىن تارتىپ كېتىۋاتىدۇ دەپ ئويلاپ ئەنسىزلىككە چۈشىمەن.»(316)

بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى بۇلارنى خۇلاسىلەپ مۇنداق دەيدۇ:

«چوڭراق كارخانا ئىگىلىرىنىڭ زاۋۇتلىرى بەلگىلىمىگە رىئايە قىلىسىمۇ، ئەمما ئۇنىڭغا كەسپداش كىچىك ئىشخانىلار ئەمگەك ۋاقتى جەھەتتە ھېچقانداق قانۇنىي چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ. بۇ چوڭراق كارخانا ئىگىلىرى ئۈچۈن ئادالەتسىزلىك. ئەمگەك ۋاقتىغا چەك قويغاندا، كىچىكرەك كارخانىلار بۇنىڭ سىرتىدا دەپ قاراش تەڭسىز رىقابەت شەرتىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇدە، بۇمۇ ئادالەتسىزلىك بولۇپ قالىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، چوڭراق كارخانا ئىگىلىرىگە پايدىسىز يەنە بىر تەرەپ شۇكى، بۇ زاۋۇتلارغا كىرىدىغان ئۆسمۈر ئىشچىلار ۋە ئايال ئىشچىلارنى زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمايدىغان ئىشخانىلار جەلپ قىلىۋالىدۇ. ئاخىرىدا بۇ كىچىك ئىشخانىلارنىڭ

(315) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 10-بەت 35-نومۇرلۇق.
(316) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 9-بەت 28-نومۇرلۇق.

كۆپىيىشىگە سەۋەب بولىدۇ، ئەمما ئەڭ پايدىسىز يېرى شۇكى، بۇ كىچىكرەك كارخانىلارنىڭ پۇقرانىڭ سالامەتلىكى، پاراۋانلىقى، مائارىپ ئىشلىرى ۋە ئومۇمىي ئەھۋالىنىڭ ياخشىلىنىشى بىلەن قىلچە كارى يوق.»(317)

بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى ئاخىرقى دوكلاتىدا، 1 مىليون 400 مىڭدىن كۆپرەك بۇ ئۆسمۈرلەر، باللار ۋە ئاياللار (ئۇلارنىڭ يېرىمىدىن كۆپرەكى ئۆششاق ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئائىلە ئەمگىكىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيىسىگە ئۇچرىغان)نى زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسى ئاستىغا ئېلىشنى تەۋسىيە قىلغان.(318) كومىتېت مۇنداق دەيدۇ:

«ئەگەر پارلامېنت بىزنىڭ تەۋسىيىمىزنى تولۇق قوبۇل قىلسا، شۈبھىسىزكى، بۇ قانۇن ئۆزىگە بىۋاستە ئالاقىدار گۆدەك ۋە تېخى ئاجىز باللارغىلا ئەمەس، قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە بىۋاستە (ئاياللار) ۋە ۋاستىلىك (ئەرلەر) ئۇچرايدىغان تېخىمۇ زور كۆپ سانلىق ئىشچىلارغا ئەڭ

(317) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 25-بەت 165_167-نومۇرلۇق، يىرىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەۋزەل تەرەپلىرى توغرىسىدا «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 13-بەت 144 -نومۇرلۇق؛ 25-بەت 121-نومۇرلۇق؛ 26-بەت 125-نومۇرلۇق؛ 27-بەت 140-نومۇرلۇق قاتارلىقلاردىن پايدىلىنىڭ.

(318) زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان سانائەت تارماقلىرى تۆۋەندىكىچە: گۈللۈك جىيەك توقۇش ئىشخانا قول سانائىتى، پايپاقچىلىق، پاخال بۇيۇم توقۇش، تۈرلۈك كىيىم-كېچەك ئىشخانا قول سانائىتى، گۈل ياساش، موزدۇزلۇق، باش كىيىمى ئىشلەش، پەلەيچىلىك، تىككۈچىلىك كەسىپلىرى، بارلىق مېتال زاۋۇتلىرى (پولات تاۋلاش زاۋۇتىدىن يىڭنە ياساش زاۋۇتىغىچە)، قەغەز زاۋۇتى، ئەينەكچىلىك قول سانائەت ئىشخانىلىرى، تاماكا قول سانائەت ئىشخانىسى، كاۋچۇك زاۋۇتى، تاغاق (توقۇمىچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان) ياساش، قول گىلەم توقۇمىچىلىقى، زونتىك ئىشخانا قول سانائىتى، ئۇرچۇق ۋە غالتەك ياساش كەسپى، باسمىچىلىق، كىتاب تۈپلەش، يېزىش-سىزىش قوراللىرى كەسپى (بۇ يەنە قەغەز كوروپكا، كارتا ۋە رەڭلىك قەغەز ئىشلەپچىقىرىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)، ئارغامچا ئېشىش، ھېقىقتىن زىننەت بۇيۇملىرى ياساش ئىشخانىسى، خىش زاۋۇتى، قول يىپەك توقۇمىچىلىقى، يىپەك لېنتا كەسپى، تۇز زاۋۇتى، شام زاۋۇتى، سېمونت زاۋۇتى، شېكەرچىلىك، پېچىنە-پرەنىك ياساش كەسىپلىرى، تۈرلۈك ياغاچ ئەسۋاب ياساش كەسپى ۋە باشقا تۈرلۈك بۇيۇملارنى ياسايدىغان كەسىپلەر.



پايدىلىق تەسىر كۆرسىتىدۇ. بۇ قانۇن ئۇلارنى بەلگىلەپ قويۇلغان، مۇۋاپىق ئەمگەك ۋاقتىنى قوبۇل قىلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ؛ ئۇ ئىشچىلارنىڭ ئۆز بەختى ۋە دۆلەتنىڭ پاراۋانلىقىنى بەلگىلەيدىغان جىسمانىي زاپاس كۈچنى ئىنتايىن زور دەرىجىدە جۇغلاپ قالىدۇ ۋە جۇغلايدۇ؛ ئۇ يېتىلىۋاتقان ئەۋلادلارنى قوغداپ، ئۇلارنى كىچىكىدىن باشلاپلا شۇغۇللىنىۋاتقان ساغلاملىققا تەسىر يەتكۈزۈپ، ئادەمنى بالدۇرلا تۈگەشتۈرىدىغان ھەددىدىن زىيادە جىددىي ئەمگەكتىن خالاس قىلىدۇ؛ ئەڭ ئاخىرىدا، ئۇ يەنە ھېچبولمىغاندا 13 ياشتىن تۆۋەن باللارغا باشلانغۇچ مەلۇماتى ئېلىش پۇرسىتى يارىتىپ بېرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كىشىنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمەيدىغان نادانلىق ھالىتى ئاخىرلىشىدۇ، بۇنداق ھالەت ئىلگىرى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ دوكلاتىدا ئەينەن تەسۋىرلەنگەن بولۇپ، كۆرگۈچىلەر قاتتىق ئازابلىنىپ، پۇقرالار ھاقارەتلىنىپتۇ دېگەن تۇيغۇغا كېلەتتى.»(319)

1867-يىل 2-ئاينىڭ 5-كۈنى تورىيچىلار پارتىيىسى كابىنېتى خان نۇتقىنى ماقۇللاپ، سانائەتنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ تەكلىپىنى(319a) «قانۇن لايىھىسى» دەپ بېكىتكەن. مۇشۇ ھەقتە قىممىتى يوق بىر ئورگانىزمدا 20 يىلچە يېڭى بىر تەجرىبە ئېلىپ بېرىشقا توغرا كەلگەن. پارلامېنت بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى 1840-يىلىلا قۇرۇلۇپ ۋەزىپىگە تەيىنلەنگەنىدى. بۇ كومىتېت 1842-يىلدىكى دوكلاتىدا، ۋ. ن. سېنيورنىڭ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ:

(319) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 25-بەت 169-نومۇرلۇق.

(319a) زاۋۇت قانۇنىنىڭ تولۇقلىما نىزامى 1867-يىل 8-ئاينىڭ 12-كۈنى ماقۇللانغان. ئۇنىڭدا مېتال قۇيمىچىلىق، مېتال تاۋلاش ۋە مېتال پىششىقلاپ ئىشلەش قاتارلىقلارغا چېتىلىدىغان بارلىق ئىشخانا قول سانائىتىگە (جۈملىدىن ماشىنا ياساش زاۋۇتلىرى) چەك قويۇلغان. ئۇنىڭدىن قالسا ئەينەكچىلىك ئىشخانا قول سانائىتى، قەغەزچىلىك ئىشخانا قول سانائىتى، گۇتتاپېرچىلىك ئىشخانا قول سانائىتى ۋە كاۋچۇكچىلىق ئىشخانا قول سانائىتى، تاماكىچىلىق ئىشخانا قول سانائىتى، باسمىچىلىق، كىتاب تۈپلەش قاتارلىق ئىشخانا قول سانائىتىگە شۇنىڭدەك 50تىن كۆپ ياللانما ئىشچىسى بار ئىشخانىلارغا چەك قويۇلغان. 1867-يىل 8-ئاينىڭ 17-كۈنى ماقۇللانغان ئەمگەك ۋاقتىنى بەلگىلەش قانۇنىدا، كىچىكرەك ئىشخانىلار ۋە ئاتالمىش ئائىلە ئەمگىكىگە چەك قويۇلغان.

مەن ئىككىنچى تومدا بۇ قانۇنلار ۋە 1872-يىلدىكى يېڭى كانچىلىق قانۇنى قاتارلىقلار توغرىسىدا قايتا توختىلىپ ئۆتىمەن.[375]

«كاپىتالىستلار ۋە ئاتا-ئانىلارنىڭ ئاچكۆزلۈكى، شەخسىيەتچىلىكى ۋە ۋەھشىيلىكى، باللار ۋە ئۆسمۈرلەرنىڭ ئازاب-ئوقۇبەتلىرى، چۈشكۈنلىشىشى ۋە جىسمانىي جەھەتتىن زەئىپلىشىشى ئىلگىرى كۆرۈلۈپ باقمىغان. ئىنتايىن قورقۇنچلۇق بىر كۆرۈنۈشنى شەكىللەندۇرگەن... بەزىلەر دوكلاتتا تەسۋىرلەنگىنى ئۆتكەن دەۋرلەردىكى پاجىئەلىك ئەھۋاللار دېيىشى مۇمكىن. لېكىن ئەپسۇسلىنارلىقى شۇكى، ئالدىمىزدىكى بىر قىسىم دوكلاتلار بۇنداق پاجىئەلىك ئەھۋاللارنىڭ ھېلىھەم مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى، ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا ئېغىر ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. ئىككى يىل ئاۋۋال خاردۋىكنىڭ تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان بىر كىتابچىدە يېزىلىشىچە، 1842-يىلى ئەيىپلەنگەن رەزىللىكلەر ھازىرمۇ (1863-يىلى) راسا يامراۋېتىپتۇ... بۇ دوكلات (1842-يىلى) 20 يىل مابەينىدە سۈرۈشتۈرۈلۈپ باقمىغان، بۇ مەزگىلدە ئەينى چاغدىكى باللار چوڭ بولۇپ ياش قۇرامىغا يەتكەن، ئۇلار بىز ئەخلاق دەپ ئاتىغان نەرسىلەر توغرىسىدا، يەنى مەكتەپ تەربىيىسى، دىن، تەبىئىي ئائىلە مېھرى قاتارلىقلار توغرىسىدا ھېچنېمە بىلمەيدۇ، ئەمما شۇ باللار كۆز ئالدىمىزدىلا ھازىرقى بىر ئەۋلاد باللارنىڭ ئاتا-ئانىسى بولۇپ كەتتى.»(320)

بۇ مەزگىلدە جەمئىيەت ئەھۋالىدا ئۆزگىرىش بولدى. پارلامېنت بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1863-يىلدىكى تەلىپىنى خۇددى ئۇلارنىڭ 1842-يىلدىكى تەلىپىنى رەت قىلغانغا ئوخشاش رەت قىلىشقا جۈرئەت قىلالمىدى. شۇڭلاشقا 1864-يىلى بۇ كومىتېت يەنە پەقەت بىر قىسىم دوكلاتلىرىنى ئېلان قىلغاندا، ساپالچىلىق (جۈملىدىن كۇلالچىلىق)، تام قەغەزچىلىك، سەرەڭگە، ئوق-دورا ۋە پىستان ياساش قاتارلىق ئىشلىمە كەسىپلەر شۇنىڭدەك يۇڭ قىرقىش كەسىپلىرى توقۇمىچىلىق كەسىپلىرىدە يولغا قويۇلغان قانۇنلارنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىدى. تورىيچىلار پارتىيىسىنىڭ ئەينى ۋاقىتتىكى كابېنتى 1867-يىل 2-ئاينىڭ 5-كۈنىدىكى خان نۇتقى ئارقىلىق بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ (بۇ كومىتېت 1866-يىلى ئۆز خىزمىتىنى تاماملىدى) ئەڭ ئاخىرقى دوكلاتى ئاساس قىلىنغان يېڭى قانۇن لايىھىسىنى ئېلان قىلدى.

1867-يىل 8-ئاينىڭ 15-كۈنى ۋە 21-كۈنى زاۋۇت قانۇنىنىڭ

---

(320) سېنيور «ئىجتىمائىي پەنلەر يىللىق يىغىنى» 55-بەت ۋە كېيىنكى بەتلەر.



كېڭەيتىلگەن نىزامى ۋە ئىشخانا باشقۇرۇش نىزامى ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ پادىشاھنىڭ تەستىقىغە ئېرىشتى. ئالدىنقى نىزامدا چوڭ كارخانىلارغا، كېيىنكى نىزامدا كىچىك كارخانىلارغا چەك قويۇلغانىدى.

زاۋۇت قانۇنىنىڭ كېڭەيتىلگەن نىزامدا تۆمۈر تاۋلاش زاۋۇتى، مىس تاۋلاش زاۋۇتى، مېتال قۇيۇش زاۋۇتى، ماشىنىسازلىق زاۋۇتى، مېتال پىششىقلاپ ئىشلەش زاۋۇتى، گوتتاپېر يىلىمچىلىك زاۋۇتى، قەغەز زاۋۇتى، ئەينەك زاۋۇتى، تاماكا زاۋۇتى، يەنە باسمىچىلىق كەسپى، كىتاب تۈپلەش كەسپى، شۇنىڭدەك بىر يىل ئىچىدە ئاز دېگەندە 100 كۈن 50تىن كۆپ ئىشچىنى ياللاپ ئىشلەتكەن شۇ خىلدىكى بارلىق سانائەت ئىشخانىلىرى قاتارلىقلارغا چەك قويۇلغان.

مۇشۇ قانۇنىنىڭ تەتبىقلىنىش دائىرىسىنىڭ كېڭەيگەنلىكى توغرىسىدا ئومۇمىي بىر چۈشەنچىگە ئېرىشىش مەقسىتىدە مەزكۇر قانۇندا بەلگىلەنگەن بىرقانچە تەبىرىنى نەقىل كەلتۈرىمىز:

**قول سانائەت**—«مەزكۇر قانۇندا، سېتىلىشقا مولجاللانغان مەلۇم مەھسۇلاتنى ياكى شۇ مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى نەپ ئېلىش مەقسىتىدە ياساش، ئۆزگەرتىش، بېزەش، رېمونت قىلىش ياكى پىششىقلاپ ئىشلەش كەسىپ قىلىنغان ياكى شۇ ئىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ياكى قوشۇمچە شۇغۇللىنىدىغان ھەرقانداق بىر قول ئەمگىكىنى كۆرسىتىدۇ.

**ئىشخانا**—ھەرقانداق بىر بالا، ئۆسمۈر ئىشچى ياكى ئاياللار مەلۇم «قول سانائەت» بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ھەمدە ئاشۇ باللار، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنى ياللىغان كىشى كىرىشكە ھەمدە نازارەتچىلىك قىلىشقا ھوقۇقلۇق بولغان ئۇستى ئوچۇق ياكى يېپىق بارلىق ئۆي ياكى مەيداننى كۆرسىتىدۇ.

**ياللىنىش**—مەيلى ئىش ھەققى بولسۇن ياكى بولمىسۇن، بىر ئۇستىنىڭ ياكى تۇۋەندە تەپسىلىي دېيىلگەن بەلگىلىمىلەرگە لايىق كېلىدىغان ئاتا-ئانىدەك ئادەمنىڭ قولىدا مەلۇم بىر قول سانائەتتى بىلەن شۇغۇللىنىشنى كۆرسىتىدۇ.

**ئاتا-ئانا**—بالا ئىشچى ياكى ئۆسمۈر ئىشچىنىڭ ئاتىسى، ئانىسى، ھامىيسى ياكى ئۇلارغا ھامىي بولۇشقا، قاراپ قويۇشقا مەسئۇل بولغان باشقا كىشىلەرنى كۆرسىتىدۇ.

7-ماددىدا، مەزكۇر قانۇندىكى بەلگىلىمىلەرگە خىلاپلىق قىلىپ بالا

ئىشچىلارنى، ئۆسمۈر ئىشچىلارنى ياكى ئاياللارنى ياللاپ ئىشلەتكەنلەرگە جەرىمانە قويۇش جازاسى بېرىلىدىغانلىقى بەلگىلەنگەن، بۇ ماددا ئىشخانا خوجايىنلىرىغىلا (ئاتائانىسى بولۇش-بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر) تەتبىقلىنىپ قالماي، يەنە «ئاتائانىلارغا، شۇنىڭدەك بالا ئىشچىلار، ئۆسمۈر ئىشچىلار ياكى ئاياللارنىڭ ھامىيلىق قىلىشقا ھوقۇقلۇق بولغان، ياكى ئۇلارنىڭ ئەمگىكىدىن بىۋاستە پايدا كۆرىدىغان كىشىلەر»گىمۇ تەتبىقلانغان.

زاۋۇت قانۇنىنىڭ چوڭ كارخانىلارغا تەتبىقلىنىدىغان كېڭەيتىلگەن نىزاملىرىدا نۇرغۇنلىغان شەرمەندە مۇستەسنا بەلگىلىمىلەر چىقىرىلغان ۋە كاپىتالىستلار بىلەن قورقۇنچاقلارچە مۇرەسسە قىلىنغان، شۇڭا ئۇ زاۋۇت قانۇنىغا قارىغاندا ئارقىغا چېكىنىپ كەتكەن.

ئىشخانا باشقۇرۇش نىزامىدا تۈرلۈك ئۇششاق تەپسىلاتلار ناھايىتى ئاز بولغاچقا، مەزكۇر قانۇننى ئىجرا قىلىش ھوقۇقى بېرىلگەن شەھەر مەمۇرىيىتى ۋە يەرلىك ھۆكۈمەتلەرنىڭ قولىدا ئۇ يەنىلا بىر پارچە ئاق قەغەز بولۇپ قالدى. 1871-يىلى پارلامېنت بۇ يەرلىك ھۆكۈمەتلەرنىڭ قولىدىن مەزكۇر قانۇننى ئىجرا قىلىش ھوقۇقىنى يىغىۋېلىپ، زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىگە تاپشۇرۇپ بەردى، شۇ ئارقىلىق زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرىنىڭ تەكشۈرۈش دائىرىسىنى بىراقلا 100 نەچچە مىڭ ئىشخانىغا كېڭەيتتى، يالغۇز خىش زاۋۇتىدىلا 300ى كۆپەيدى، ئەمما ئەسلىدىنلا ئادىمى يېتىشمەيۋاتقان تەكشۈرگۈچىلەرگە ناھايىتى ئېھتىيات قىلىپ سەككىز نەپەر ياردەمچى قوشۇپ بەردى.(321)

(321) زاۋۇت تەكشۈرگۈچىلىرى ئىككى نەپەر تەكشۈرگۈچى، ئىككى نەپەر مۇئاۋىن تەكشۈرگۈچى، 41 نەپەر ياردەمچى تەكشۈرگۈچىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. يېڭىدىن كۆپەيتىلگەن سەككىز ياردەمچى تەكشۈرگۈچى 1871-يىلى ۋەزىپىگە تەيىنلەنگەن. 1871-يىلىدىن 1872-يىلىغىچە بولغان ئارىلىقتا ئەنگلىيە، شوتلاندىيە ۋە ئىرېلاندىيىنىڭ زاۋۇت قانۇنىنى ئىجرا قىلىشقا سەرپ قىلغان ئومۇمىي خىراجىتى ئاران 25 مىڭ 347 فوند ستېرلىڭ بولغان، جۈملىدىن قانۇنغا خىلاپ ئىشلارنى ئەيىبلەشكە كېتىدىغان دەۋا ھەققىمۇ شۇنىڭ ئىچىدە.



شۇڭا، 1867-يىلى چىقىرىلغان ئەنگلىيە قانۇنى ئىچىدە كىشىنىڭ دىققىتىنى جەلپ قىلىدىغىنى شۇكى، بىر تەرەپتىن، ھۆكۈمران سىنىپ پارلامېنتى پرىنسىپ جەھەتتە پەۋقۇلئاددە ۋە كەڭ تەدبىرلەرنى ئامالسىز قوللىنىپ، كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ ھەددىدىن ئېشىپ كېتىشىنى چەكلەشكە مەجبۇر بولغان بولسا؛ يەنە بىر تەرەپتىن بۇ تەدبىرلەرنى ھەقىقىي ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان چاغدا پارلامېنت ئۈزۈل-كېسىل بولماي، ئۇنى ئىشقا ئاشۇرۇشنى خالىماي، بەك سەمىمىيەتسىزلىك قىلغان.

1862-يىلدىكى تەكشۈرۈش كومىتېتى يەنە كانچىلىق كەسپىدە يېڭى بەلگىلىمىنى يولغا قويۇشنى تەۋسىيە قىلغان؛ كانچىلىقنىڭ باشقا ھەرخىل سانائەتكە ئوخشىمايدىغان يېرى شۇكى، بۇنىڭدا يەر ئىگىدارلىرى بىلەن سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ مەنپەئىتى بىر. ئىلگىرى بۇ ئىككى خىل مەنپەئەتنىڭ قارىمۇقارشىلىقى زاۋۇت قانۇنىنىڭ چىقىرىلىشىغا تۈرتكە بولغانىدى؛ ئەمدىلىكتە دەل مۇشۇ قارىمۇقارشىلىقنىڭ مەۋجۇت بولماي قالغانلىقى كانچىلىققا دائىر قانۇن چىقىرىش ئىشىنىڭ نېمىشقا شۇ قەدەر سوزۇلۇپ كەتكەنلىكىنى ۋە ئىشلىتىلگەن ھىيلەنەيرەڭلەرنى يېتەرلىك چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

1840-يىلى تەكشۈرۈش كومىتېتى كىشىنى چۆچۈتىدىغان ۋە غەزەپلەندۈرىدىغان پاكىتنى ئېچىپ تاشلىدى، بۇ پۈتكۈل ياۋروپادا شۇ قەدەر چوڭ بىر سەتچىلىككە ئايلاندىكى، پارلامېنتمۇ ئۆز ۋىجدانىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن 1842-يىلدىكى كانچىلىق قانۇنىنى ماقۇللاشقا مەجبۇر بولدى، ئۇ قانۇن پەقەت ئاياللار ۋە ئون ياشتىن تۆۋەن بالىلارنىڭ كاندا ئىشلىشىنى مەنئى قىلىش بىلەنلا چەكلەندى.

ئۇنىڭدىن كېيىن، يەنى 1860-يىلى كان تەكشۈرۈش قانۇنى تۈزۈلۈپ، كانلارنىڭ مەخسۇس ۋەزىپىگە تەيىنلەنگەن دۆلەت ئەمەلدارلىرىنىڭ تەكشۈرۈشىنى قوبۇل قىلىشى كېرەكلىكى، مەكتەپنىڭ ئىسپات خېتى بولمىسا ياكى مەكتەپكە بارىدىغان بەلگىلىك ۋاقتى

بولمىسا، ئون ياشتىن 12 ياشقىچە بولغان باللارنى ياللاشقا رۇخسەت قىلىنمايدىغانلىقى بەلگىلەنگەن. كۆلكىلىك يېرى شۇكى، ۋەزىپىگە تەيىنلەنگەن تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ ناھايىتى ئاز، ھوقۇقىنىڭ ناھايىتى كىچىك بولۇشى، يەنە كېلىپ تۆۋەندە تەپسىلىي بايان قىلىنماقچى بولغان سەۋەبلەر تۈپەيلى بۇ پەرمانمۇ شۇ پېتى بىر پارچە ئاق قەغەز بولۇپ قالدى.

كان توغرىسىدىكى ئەڭ يېڭى كۆك تاشلىق كىتابنىڭ[11] بىرى—«كانچىلىق ئالاھىدە كومىتېتىنىڭ دوكلاتى. قوشۇمچە گۇۋاھلىق سۆز. 1866-يىل 7-ئاينىڭ 23-كۈنى». بۇ تۆۋەن پالاتا ئەزالىرىدىن تەشكىللەنگەن، گۇۋاھچىلارنى چاقىرتىپ كېلىشكە ۋە سوئال سوراشقا تولۇق ھوقۇقلۇق بىر كومىتېتنىڭ بىر توملۇق قىلىن ئەسىرى بولۇپ، ئەسەردە دوكلاتتىن: كومىتېت ھېچنېمە دېمەيدۇ، تېخىمۇ كۆپ گۇۋاھچىلاردىن سوراپ بېقىش زۆرۈر! دېگەن مەزمۇندا جەمئىي بەش قۇرلا يېزىلغان.

گۇۋاھچىلاردىن سوئال سوراش ئۇسۇلى كىشىگە ئەنگلىيە سوتلىرىدىكى قايتۇرۇپ سوراش ئۇسۇلىنى ئەسلىتىدۇ، يەنى ئادۋوكات ئېغىزىغا كەلگىنىچە تۈرلۈك ئۇياتسىز، ئىككى بىسلىق سوئاللارنى سوراپ، گۇۋاھچىنى ئاداشتۇرۇۋېتىشكە ئۇرۇنىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭ سۆزلىرىنى بولۇشىغا بۇرمىلايدۇ. بۇ يەردە، ئادۋوكات پارلامېنت تەرگەۋ كومىتېتىنىڭ ئەزاسى ئىدى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە كان خوجايىنلىرى ۋە كان باشقۇرغۇچىلار بار ئىدى؛ گۇۋاھچىلار بولسا كان ئىشچىلىرى، زور كۆپ قىسمى كۆمۈركان ئىشچىلىرى ئىدى. بۇ بىر يۈرۈش بىمەنە ئويۇنلار كاپىتال روھىنى ئوبدان چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ، شۇڭا بۇ يەردە بىر نەچچە نەقىل كەلتۈرمەي بولمايدۇ. تەكشۈرۈشكە قولايلىق بولۇشىنى كۆزدە تۇتۇپ، تەكشۈرۈش نەتىجىسىنى تۈرگە ئايرىپ بايان قىلىمەن. ئېسىمدە قېلىشىچە، سورالغان سوئاللار ۋە بېرىلگەن جاۋابلار ئەنگلىيە



كۆك تاشلىق كىتابدا نومۇر بويىچە رەتكە تۇرغۇزۇلغان بولۇپ، بۇ يەردە كۆمۈركان ئىشچىلىرىنىڭ گۇۋاھلىق سۆزلىرىلا بېرىلدى.

1. كاندىكى ئون ياشتىن يۇقىرى ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەمگىكى كان ئورنىغا بېرىپ كېلىش مۇساپىسىنى قوشقاندا، ئەمگەك ئادەتتە 14 سائەتتىن 15 سائەتكىچە داۋاملىشىدۇ، بەزىدە ئۇنىڭدىنمۇ ئېشىپ كېتىدۇ، ئەتىگەن سائەت ئۈچ، تۆت، بەشلەردىن كەچ سائەت تۆت، بەشلەرگىچە بولىدۇ. (6-، 452-، 83-نومۇرلۇق) قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلار ئىككى سمېنىغا بۆلۈنۈپ ئىشلەيدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا سەككىز سائەت ئىشلەيدۇ، ئۆسمۈرلەر چىقىمنى تېجەپ قېلىش ئۈچۈن سمېنا ئالماشماي ئىشلەيدۇ. (80-، 203-، 204-نومۇرلۇق) كىچىك باللار ئاساسلىقى ھەرقايسى كان يوللىرىدىكى ھاۋا ئۆتكۈزۈش قاپقىلىرىنى ئېچىپ-يېپىپ تۇرۇش ئىشىغا ياللانغان، چوڭراقلىرى بولسا ئېغىرراق ئىشلارنى، مەسىلەن كۆمۈر توشۇشقا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىدۇ. (122-، 739-، 740-، 1717-نومۇرلۇق) ئۇلار تاكى 18 ياش ياكى 22 ياشقا كىرگىچە كان قۇدۇقىدا ئۇزۇندىن-ئۇزۇنغا سوزۇلىدىغان مۇشۇنداق ئىشنى قىلىدۇ، ئاندىن ئۇلار رەسمىي كۆمۈر قېزىش ئەمگىكىگە ئۆتىدۇ. (161-نومۇرلۇق) ھازىر باللار ۋە ئۆسمۈرلەر تارتىۋاتقان ئازاب ئىلگىرىكى ھەرقانداق ۋاقىتتىكىدىنمۇ بەكرەك ۋەھشىيلىشىپ كەتتى. (1663-، 1667-نومۇرلۇق) كان ئىشچىلىرى پارلامېنتتىن قانۇن تۈزۈپ 14 ياشقا توشمىغان بالا ئىشچىلارنى كان ئىشىغا سېلىشنى مەنئى قىلىشنى بىردەك تەلەپ قىلدى. شۇنىڭ بىلەن بىرۇس ئەپەندىم سوئال قويىدى:

«ئەجىبا بۇ تەلەپ ئائىلە-ئائىلىنىڭ نامراتلىقىغا باغلىق ئەمەسمىكەن؟» «ئەگەر ئاتاڭ ئۆلۈپ كەتسە ياكى مېيىپ بولۇپ قالسا، ئائىلىنىڭ ئاشۇ كىرىم مەنبەسىنى تارتىۋېلىش ئېچىنىشلىق ھېسابلانمامدىكەن؟ شۇڭا ئومۇملاشقان بىر قائىدىنى يولغا قويۇش زۆرۈر. سىز ھەرقانداق ئەھۋالدا 14 ياشقا توشمىغا باللارنى كان ئىشىغا سېلىشنى مەنئى قىلىشنى خالامسىز؟» جاۋاب: «ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا خالايمەن.» (107—110-نومۇرلۇق) ۋىۋئېن: «ئەگەر كاندا 14 ياشقا توشمىغان

بالا ئىشچىلارنى ئىشلىتىش مەنئى قىلىنسا، ئۇنداقتا ئاتا-ئانىلار بالىلىرىنى زاۋۇتلارغا ئاپىرىپ بەرمەسمۇ؟— ئادەتتە ئۇنداق قىلمايدۇ.» (174-نومۇرلۇق) ئىشچى: «ھاۋا ئۆتۈش قاپقىقىنى ئېچىپ-يېپىش ئىشى قارىماققا ئاسان بولغىنى بىلەن ناھايىتى جاپالىق ئىش، بۇ بالىلارنىڭ شامالدا تۇرىدىغانلىقىنى دېمىگەندىمۇ، ئۇلار ئۇ يەردە خۇددى قاراڭغۇ كامىرغا سولاپ قويغاندەكلا سولاقلىق تۇرىدۇ.» مۇلۇكدار ۋۇئىيىن: «ئەگەر بىر بالىنىڭ يېنىدا چىراق بولسا، ئۇ ھاۋا ئۆتۈشۈش قاپقىقىغا قارىغاچ كىتاب ئوقۇسا بولمامدۇ؟— بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئالدى بىلەن شام سېتىۋېلىشى كېرەك، يەنە كېلىپ ئۇنىڭ بۇنداق قىلىشىغا رۇخسەت قىلىنمايدۇ. ئۇ ئۆز خىزمىتىگە دىققەت قىلىشى، ئۆز مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلىشى كېرەك. مەن ھېچبىر بالىنىڭ كاندا كىتاب ئوقۇغىنىنى ئەزەلدىن ئۇچرىتىپ باقمىدىم.»( 139—160-نومۇرلۇق)

2. تەربىيە. كان ئىشچىلىرى زاۋۇتلاردىكىگە ئوخشاش بالىلارنى مەجبۇرىي ئوقۇتۇشقا دائىر قانۇن تۈزۈشنى تەلەپ قىلغان. ئۇلارنىڭ قارىشىچە، 1860-يىلدىكى قانۇندا دېيىلگەن ئون ياشتىن 12 ياشقىچە بولغان بالىلارنىڭ مەكتەپتىن بەرگەن ئىسپات خېتى بولۇشى كېرەك دېگەن ماددىلار پۈتۈنلەي قۇرۇق خىيال ئىكەن. كاپىتالىستىك سوراقچى ئەمەلدارلارنىڭ «ئۇجۇر-بۇجۇرىگىچە سورايدىغان» سوراقلىرى بۇ يەردە ھەقىقەتەنمۇ كۈلكىلىك بولدى.

«قانۇندا كىملەرگە تېخىمۇ كۆپرەك چەك قويۇش كېرەك، خوجايىنلارغىمۇ ياكى ئاتا-ئانىلارغىمۇ؟—ھەر ئىككى تەرەپكە چەك قويۇش كېرەك.» (115-نومۇرلۇق) «بۇلارنىڭ بىرىگە بەكرەك چەك قويۇشقا بولمامدۇ؟— بۇنىڭغا نېمە دەپ جاۋاب بېرەي؟ (116-نومۇرلۇق) «خوجايىنلار ئەمگەك ۋاقتىنى مەكتەپتە ئوقۇشقا توغرىلاپ بەلگىلەش دېگەندەك بىرەر ئارزۇسىنى بىلدۈرۈپ باقمىدىمۇ؟— ھېچقاچان بىلدۈرۈپ باقمىدى.» (137-نومۇرلۇق) «كان ئىشچىلىرى كېيىنچە ئۆز مەلۇماتىنى ياخشىلىيالامدۇ؟»—ئادەتتە، ئۇلار بارغانسېرى ئەسكىلىشىپ كېتىۋاتىدۇ؛ تۈرلۈك يامان ئادەتلەرنى يۇقتۇرۇۋېلىۋاتىدۇ؛ ھاراق ئىچىدۇ، قىمار ئوينايدۇ، شۇنىڭ بىلەن پۈتۈنلەي چۈشكۈنلىشىپ كېتىۋاتىدۇ.» (211-نومۇرلۇق) «بالىلارنى نېمىشقا كەچ كۇرس مەكتەپلەرگە ئاپىرىپ بەرمەيسىلەر؟— كۆپ ساندىكى كان رايونلىرىدا كەچ كۇرس مەكتەپلىرى يوق. ئەمما مۇھىمى، ئۇلار ئۇزۇن ۋاقىت زىيادە ئەمگەك قىلىپ ھالىدىن كەتكەچكە كۆزىنىمۇ ئاچالماي قالىدۇ.» ئاخىرىدا مۇلۇكدار چورتلا مۇنداق دېدى:«قارىغاندا سەن تەربىيىگە قارشى ئىكەنسەندە؟—ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس. ئەمما...» (454-نومۇرلۇق) «1860-يىلدىكى قانۇندا كان خوجايىنلىرى قاتارلىقلار ئون ياشتىن 12 ياشقىچە بولغان بالىلارنى ياللىغان چاغدا مەكتەپنىڭ



ئىسپات خېتىنى سۈرۈشتۈرۈش كېرەكلىكى بەلگىلەنگەنغۇ؟—قانۇندا شۇنداق دېيىلگەن، ئەمما كان خوجايىنلىرى ئۇنداق قىلمىدى.» ( 441—434-نومۇرلۇق) «سېنىڭچە قانۇننىڭ بۇ ماددىسى ئومۇمىيۈزلۈك يولغا قويۇلماپتىمۇ؟—زادىلا يولغا قويۇلمىدى.» (444-نومۇرلۇق) «كان ئىشچىلىرى تەربىيە مەسىلىسىگە بەك كۆڭۈل بۆلەمدۇ؟—زور كۆپ سانلىق كىشىلەر بەك كۆڭۈل بۆلىدۇ.» (717-نومۇرلۇق) «ئۇلار بۇ قانۇننىڭ يولغا قويۇلۇشىغا شۇنداق ئىنتىزارمۇ؟—كۆپ سانلىقى شۇنداق ئىنتىزار.» (718-نومۇر) «نېمىشقا ئۇلار بۇ قانۇننى يولغا قويۇشقا مەجبۇرلىمايدۇ؟— نۇرغۇن ئىشچىلار مەكتەپنىڭ ئىسپات خېتى يوق بالىلارنى ئىشقا ئالماسلىقنى ئارزۇ قىلىدۇ. ئەمما ئۇلار تىزىملىككە چۈشۈپ قالىدۇ.» (720-نومۇرلۇق) «ئۇنى كىم تىزىملىۋالىدۇ؟— ئۇنىڭ خوجايىنى.» (721-نومۇرلۇق) «ئەمىسە سەن قانۇنغا بويسۇنغان كىشىنى خوجايىننىڭ سۈرۈشتۈرىدىغانلىقىغا ئىشىنەمسەن؟— مەن خوجايىنلارنىڭ شۇنداق قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمەن.» (722-نومۇرلۇق) «بۇنداق بالىلارنى ئىشقا سېلىشنى ئىشچىلار نېمىشقا رەت قىلمايدۇ؟— بۇ ئىشچىلارنىڭ ئىختىيارىدىكى ئىش ئەمەس.» (723-نومۇرلۇق) «بۇ ئىشقا پارلامېنتنىڭ ئارىلىشىشىنى تەلەپ قىلامسەن؟— كان ئىشچىلىرىنىڭ پەرزەنتلىرىنى تەربىيلەش ئىشىدا پارلامېنت ئازدۇر-كۆپتۇر ئۈنۈملۈك ئىش قىلماقچى بولسا، چوقۇم قانۇن چىقىرىپ مەجبۇرىي ئىجرا قىلىشى كېرەك.»(1634-نومۇرلۇق) «بۇ چارىنى برىتانىيىدىكى بارلىق ئىشچىلارنىڭ پەرزەنتلىرىگە تەتبىقلاش كېرەكمۇ ياكى كان ئىشچىلىرىنىڭ پەرزەنتلىرىگىلا تەتبىقلاش كېرەكمۇ؟— مەن بۇ يەردە كان ئىشچىلىرىغا ۋاكالىتەن سۆزلەۋاتىمەن.» (1636-نومۇرلۇق) «كان ئىشچىلىرىنىڭ پەرزەنتلىرىنى نېمىشقا باشقا بالىلاردىن پەرقلەندۈرۈش كېرەك؟—چۈنكى ئۇلار ئادەتتىكى ئىشلاردىن مۇستەسنا قالدى.» (1638-نومۇرلۇق) «قايسى جەھەتتىن؟—جىسمانىي جەھەتتىن» (1639-نومۇرلۇق) «تەربىيىنىڭ باشقا تەبىقىدىكى بالىلارغا قارىغاندا بۇ بالىلارغا بەكرەك قىممەتلىك بولۇشىدىكى سەۋەب نېمە؟— مەن تەربىيە ئۇلار ئۈچۈن تېخىمۇ قىممەتلىك دېمىدىم، ئەمما، ئۇلار كاندا ھەددىدىن زىيادە ئىشلەپ كېتىۋاتقاچقا، كۈندىلىك مەكتەپلەرگە ۋە يەكشەنبىلىك مەكتەپلەرگە بارىدىغان پۇرسىتى تېخىمۇ ئاز بولىدۇ.» (1640-نومۇرلۇق) «بۇنداق مەسىلىلەرنى مۇتلەقلەشتۈرىۋەتكىلى بولمايدۇ، شۇنداق ئەمەسمۇ؟ (1644-نومۇرلۇق) «كان رايونىدىكى مەكتەپلەر يېتەرلىكمۇ؟—ياق.» (1646-نومۇرلۇق) «ئەگەر دۆلەت ھەربىر بالىنىڭ ئوقۇشقا كىرىشىنى تەلەپ قىلسا، ئۇنداقتا، ھەممە بالىنى ئوقۇتالايدىغان بۇنچىۋالا كۆپ مەكتەپ نەدىمۇ بولسۇن؟—مېنىڭچە، ئەگەر مۇشۇنداق قىلىشقا ئېھتىياجلىق بولسا، مەكتەپلەر تەبىئىيلا قۇرۇلىدۇ.»(1647-نومۇرلۇق) «كۆپ سانلىق بالىلارلا ئەمەس، بەلكى مۇتلەق كۆپ ساندىكى قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارمۇ خەت يازالمايدۇ ھەم ئوقۇيالمايدۇ.» (705-، 726-نومۇرلۇق)

3. ئاياللار ئەمگىكى. گەرچە 1842-يىلدىن بۇيان ئايال ئىشچىلار كان قۇدۇقى ئىشلىرىغا سېلىنمىغان بولسىمۇ، ئەمما ئۇلار يەنىلا كان سىرتىدا كۆمۈر قاچىلاش-چۈشۈرۈش، كۆمۈر قاچىلانغان تۇڭلارنى قانال

بوينىغا ياكى پويىز يىپىنىغا يۆتكەش دېگەندەك ئىشلارغا سېلىنىپ كەلدى. يېقىنقى 3—4 يىللاردىن بۇيان ئايال ئىشچىلار خېلى كۆپەيدى. (1727-نومۇرلۇق) بۇ ئاياللارنىڭ كۆپ سانلىقى كان ئىشچىلىرىنىڭ ئايالى، قىزى ۋە تۇل ئاياللار بولۇپ، كىچىكى 12 ياشتىن 50، 60 ياشقىچە بولغان ھەر خىل ياشتىكىلەر. (647-، 1779-، 1781-نومۇرلۇق)

«كاندا ياللاپ ئىشلىتىلگەن ئاياللار توغرىلىق كان ئىشچىلىرىنىڭ نېمە ئويى بار؟—ئۇلار بۇ ئىشنى بىردەك ئەيىبلەيدۇ.» (648-نومۇرلۇق) «نېمىشقا؟— ئۇلار بۇ ئىش ئاياللارنى تۆگەشتۈرىدۇ دەپ قارايدۇ.» (649-نومۇرلۇق) .... ئاياللار ئەرچە كىيىم كىيىدۇ. نۇرغۇن سورۇنلاردا ھەرقانداق ئىززەت-نومۇسنى يوقاتتى. بەزى ئاياللار تاماكا چېكىدۇ. ئۇلار قۇدۇق ئىشىغا ئوخشاشلا پاسكىنا ئىشلارنى قىلىۋاتىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى توي قىلغان نۇرغۇن ئاياللار ئائىلىسىدىكى مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلالمىدى.» ( 65—654-، 701-نومۇرلۇق) «تۇل ئاياللار باشقا جايلاردىنمۇ ئوخشاش كىرىملىك (ھەپتىسىگە 8—10 شىللىڭ ئالىدىغان) كەسىپلەرنى تاپالامدۇ؟—بۇنىڭغا بىر نېمە دېيەلمەيمەن. (709-نومۇرلۇق) ئۇنداقتا سىز يەنىلا ‹باغرى تاش! ›لىق قىلىپ ئۇلارنىڭ بۇ تىرىكچىلىك يولىنى ئۈزۈپ تاشلىماقچى بولامسىز؟—ئەلۋەتتە.» (710-نومۇرلۇق) «بۇ كەيپىيات نەدىن كەلدى؟—بىز كان ئىشچىلىرى ئاياللارنى ئىنتايىن ھۆرمەتلەيمىز، ئۇلارنىڭ كۆمۈركانلاردا ئازاب چېكىشلىرىگە چىدىمىدۇق....بۇ ئىشلارنىڭ تولىسى ناھايىتى ئېغىر ئىشلار. نۇرغۇن قىزلار بىر كۈندە ئون توننىدىن كۆپرەك كۆمۈرنى چۆشۈرىدۇ.» (1715-، 1717-نومۇرلۇق) «سىز كانغا ياللانغان ئاياللار زاۋۇتتا ياللانغان ئاياللاردىنمۇ بەكرەك ئەخلاقسىز دەپ قارامسىز؟—بۇزۇلغان قىزلارنىڭ نىسبىتى زاۋۇتلاردىكىدىن كۆپ.» (1732-نومۇرلۇق) «ئەمما سىز زاۋۇتتىكىلەرنىڭمۇ ئەخلاقىدىن نارازى ئىدىڭىزغۇ؟—شۇنداق.» (1733-نومۇرلۇق) «ئۇنداقتا سىزمۇ زاۋۇتلاردا ئاياللار ئەمگىكىنى مەنئى قىلىشنى ئارزۇ قىلامسىز؟— ياق، ئۇنداق ئەمەس.» (1734-نومۇرلۇق) «نېمىشقا؟— زاۋۇت ئەمگىكى ئاياللارغا مۇۋاپىق كېلىدىغان تۈزۈك ئىش.» (1735-نومۇرلۇق) «سىز بۇ ئەمگەكنىمۇ ئاياللارنىڭ ئەخلاقىغا يەنىلا زىيانلىق دەپ قارايتتىڭىزغۇ؟—ياق، كان ئەمگىكىدەك ئۇنداق ئېغىر زىيانلىق ئەمەس. ئەمما مېنىڭ پىكرىمدە پەقەت ئەخلاق جەھەتتىلا كۆزدە تۇتۇلمىغان، يەنە جىسمانىي ۋە ئىجتىمائىي جەھەتلەرمۇ نەزەرگە ئېلىنغان. قىزلارنىڭ جەمئىيەتتە بۇنداق بۇزۇلۇشى كىشىنى ئازابلايدۇ، بۇ ناھايىتى ئېغىر ئەھۋال. بۇ قىزلار كان ئىشچىلىرىغا تەگكەندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئەرلىرى بۇنداق بۇزۇقلۇقتىن قاتتىق ئازابلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئائىلىسىدىن يىراقلىشىپ ھاراققا بېرىلىدۇ.» (1736-نومۇرلۇق) «ئەمما تۆمۈر زاۋۇتىدىكى ياللانما ئاياللارنىڭ ئەھۋالىمۇ شۇنداققۇ؟—باشقا ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى توغرىسىدا مەن بىر نەرسە دېيەلمەيمەن.» (1737-نومۇرلۇق) «ئەمما تۆمۈر زاۋۇتىغا ياللانغان ئاياللار بىلەن كانغا ياللانغان ئاياللارنىڭ نېمە پەرقى بار؟ —بۇ مەسىلە توغرىسىدا كاللا قاتۇرۇپ باقماپتىمەن.»



(1740-نومۇرلۇق) «سىز ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى تېپىپ چىقالامسىز؟—بۇ مەسىلىگە تازا ئىشەنچلىك جاۋاب بېرەلمەيمەن، ئەمما مەن ئۆيمۇ ئۆي ئايلىنىپ يۈرۈپ، كان رايونىدىكى بەزى سېپىسقچىلىقلاردىن خەۋەر تاپتىم.» (1741-نومۇرلۇق) «سىز ئاياللارنى چۆشكۈنلەشتۈرىدىغانلىكى جايلارنىڭ ھەممىسىدىلا ئاياللار ئەمگىكىنى بىكار قىلىشنى بەك ئۈمىد قىلامسىز-قانداق؟—شۇنداق... باللارنىڭ ئەڭ ياخشى ھېس تۇيغۇلىرى ئانىلاردىن كېلىدۇ.» (1750-نومۇرلۇق) «ئەمما دېھقانچىلىق قىلىدىغان ئاياللارمۇ شۇنداقمۇ؟— دېھقانچىلىق پەقەت ئىككى پەسىللا بولىدۇ، بۇ يەردىكى ئاياللار بولسا يىلبويى ئەمگەك قىلىشى كېرەك، بەزىدە كېچىنى كۈندۈزگە ئۇلاپ ئىشلەيدۇ، چىلىق-چىلىق تەرگە چۆمىلىدۇ، ئۇلارنىڭ تېنى ئاجىزلىشىپ سالامەتلىكىگە زىيان يېتىدۇ.» (1751-نومۇرلۇق) «سىز بۇ مەسىلىنى ‹يەنى ئاياللار ئەمگىكى مەسىلىسىنى› ئومۇمىيۈزلۈك تەتقىق قىلىپ باقمىدىڭىزمۇ؟—مەن ئەتراپنى كۆزىتىپ باقتىم، شۇنداق دېيەلەيمەنكى، مەن كاندىكى ئاياللار ئەمگىكىگە ئوخشاپ كېتىدىغان ئەمگەكنى ھەرقانداق جايدىن تاپالمايمەن. (1753-نومۇرلۇق) بۇ ئەرلەر قىلىدىغان ئىش، يەنە كېلىپ قاۋۇل ئەرلەر قىلىدىغان ئىش.»«كان ئىشچىلىرىنىڭ ياخشىراقلىرى روھلىنىشنى ۋە ئەستايىدىل ئادەم بولۇشنى ئويلايدۇ، ئەمما ئۇلار ئاياللىرىنىڭ قوللىشىغا ئېرىشەلمەيدۇ، ئەكسىچە ئاياللىرى ئۇلارغا دەخمەز بولىدۇ.[1793-، 1794-، 1808-نومۇرلۇق]

بىر قەپەس ئالا-جوقا سوئاللاردىن كېيىن، مۇلۇكدارلار ئۆزلىرىنىڭ تۇل ئاياللار، نامرات ئائىلىلەرگە «ھېسداشلىق» قىلىشىدىكى سىرىنى ئاشكارىلىدى.

«كان خوجايىنلىرى بەزى مۆتىۋەرلەرنى باش نازارەتچىلىككە ئەۋەتتى، باش نازارەتچىلەر بولسا خوجايىنىنىڭ ماختىشىغا سازاۋەر بولۇش ئۈچۈن ھەرقانداق ئىشنى ئامالىنىڭ بارىچە تېجەشلىك بېجىرىش سىياسىتىنى يولغا قويدى؛ ياللانغان ئاياللار كۈنىگە 1 شىللىڭدىن 1 شىللىڭ 6 پېنسقىچە ئالدى، ئەرلەر 2 شىللىڭ 6 پېنس ئالدى.» (1816-نومۇرلۇق)

## 4. جەسەت تەكشۈرىدىغان زاسېداتېل.

«سىلەرنىڭ رايونۇڭلاردا جەسەت تەكشۈرىدىغان زاسېداتېللارنىڭ تەكشۈرۈش ئىشىغا كېلەيلى، ئۇنداقتا، ھادىسە يۈز بەرگەندىن كېيىن، ئىشچىلار دەۋا تەرتىپىدىن رازى بولامدۇ؟—ياق، رازى بولمايدۇ.» (360-نومۇرلۇق) «نېمىشقا رازى بولمايدۇ؟—بولۇپمۇ زاسېداتېل بولغان كىشىلەر كان توغرىسىدا ھېچنېمە بىلمەيدۇ. ئىشچىلارنى گۇۋاھچىلىقتىن باشقا ھېچ ئىش قىلدۇرمايدۇ. ئادەتتە يېقىن ئەتراپتىكى ئۇششاق دۇكاندارلار زاسېداتېل بولۇشقا تەكلىپ قىلىنىدۇ،

ئۇلار كان خوجايىنىنىڭ، يەنى ئۆز خېرىدارلىرىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان، گۇۋاھچىنىڭ تېخنىكىلىق سۆزلىرىنىڭ بىرىنىمۇ بىلمەيدۇ. بىز زاسىپداتېللارنىڭ بىر قىسمى كان ئىشچىلىرىدىن بولۇشىنى تەلەپ قىلىمىز. چىقىرىلغان ھۆكۈم بىلەن گۇۋاھچىلارنىڭ گۇۋاھلىق سۆزى زىت بولۇپ قېلىۋاتىدۇ.» (361—375-نومۇرلۇق) «زاسىپداتېللار چوقۇم ئادىل بولۇشى كېرەك ئىدىغۇ؟— شۇنداق.» (378-نومۇرلۇق) «ئىشچىلار مۇشۇنداق زاسىپداتېللاردىن بولالامدۇ؟— مەن ئىشچىلارنى ئادىللىقتىن قايتۇرىدىغان ھېچقانداق بىر سەۋەب بايقىمىدىم. ئۇلار ئەمەلىي بىلىمگە ئىگە.» (379-نومۇرلۇق) «ئەمما ئۇلار ئىشچىلارغا يان بېسىپ، نائادىل، شەپقەتسىز ھۆكۈم چىقارماسمۇ؟—ياق، ئۇنداق قىلمايدىغانلىقىغا ئىشىنىمەن.» (380-نومۇرلۇق)

5. ساختا ئۆلچەم قاتارلىقلار. ئىشچىلار ئىككى ھەپتىدە بىر قېتىم مائاش تارقىتىش ئورنىغا ھەپتىدە بىر قېتىم مائاش تارقىتىش، كۆمۈر چېلەكنىڭ سىغىمى بويىچە ھېسابلىماي ئېغىرلىق مىقدارى بويىچە ھېسابلاش، ساختا تارازا ئىشلەتمەسلىك قاتارلىقلارنى تەلەپ قىلغان.

«ناۋادا كۆمۈر چېلىكى ساختا ئۇسۇلدا چوڭايتىپ قويۇلغان بولسا، ئىشچى بۇنى بىلدۈرۈپ 14 كۈندىن كېيىن كاندىن كەتسە بولىدىغۇ؟—ئەمما ئۇلار باشقا بىر جايغا بارغاندىمۇ ئوخشاش ئەھۋالغا يولۇقىدۇ.» (1071-نومۇرلۇق) «ئەمما ئۇ يەنىلا بۇنداق ئادالەتسىز جاينى تاشلاپ كەتسە بولىدۇ ئەمەسمۇ؟—ئادالەتسىزلىك ھەممە يەردە بار-دە.» (1072-نومۇرلۇق) «ئەمما ئىشچى خەۋەر بېرىپ 14 كۈندىن كېيىن ئۆزى تۇرۇۋاتقان جايدىن كەتسە بولىدۇ، شۇنداققۇ؟—شۇنداق.» (1073-نومۇرلۇق)

سوراق شۇنىڭ بىلەن ئاخىرلاشتى!

6. كان تەكشۈرۈش. ئىشچىلار گاز پارتلاش ھادىسىسىدىن يېتىدىغان ئازابنى تارتىش بىلەنلا قالمايدۇ.

«بىز كۆموركان ئىچىدە ھاۋا ئوبدان ئۆتۈشمەسلىك ئەھۋالىنىمۇ ئېيىبلەپ باقتۇق، بۇنداق ئەھۋالدا ئىشچىلار نەپەس ئېلىشقىمۇ ئامالسىز قېلىپ، ئىشمۇ قىلالمايدۇ. مەسىلەن، مەن ھازىر ئىشلەۋاتقان ھېلىقى جايدا ھاۋانىڭ ناچارلىقىدىن نۇرغۇن ئىشچىلار كېسەل بولۇپ نەچچە ھەپتە يېتىپ قالدى. ئاساسلىق كان يوللىرىدا ئادەتتە ھاۋا يېتىشىدۇ، ئەمما بىز ئىشلەۋاتقان جايدا ھاۋا يېتىشمەيدۇ. ناۋادا بىرەر كىم تەكشۈرگۈچىلەرگە ھاۋا ئۆتۈشۈش ئەھۋالى توغرىلىق ھال ئېيتسا، ئۇ ئىشتىن بوشىتىلىدۇ ھەمدە «تىزىملىككە چۈشكەن كىشى» بولۇپ قالىدۇ، باشقا جايغا بارسىمۇ ئىش



تاپالمايدۇ. 1860-يىلدىكى كان تەكشۈرۈش قانۇنى بەئەينى بىر پارچە كېرەكسىز قەغەز بولۇپ قالدى. تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ سانى بەك ئاز، ئۇلار يەتتە يىلدا ئاران بىر قېتىم شەكلەن تەكشۈرۈش ئېلىپ بارالايدىغان ئوخشايدۇ. بىزنىڭ تەكشۈرگۈچىمىز قولىدىن ھېچقانداق ئىش كەلمەيدىغان 70 نەچچە ياشلىق ئادەم، ئۇ 130دىن ئارتۇق كۆمۈركاننى باشقۇرىدۇ. بىز تېخىمۇ كۆپ تەكشۈرگۈچىلەرگە موھتاج بولغاندىن تاشقىرى يەنە ياردەمچى تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ بولۇشىغىمۇ موھتاج.» (234-نومۇرلۇق ۋە تۆۋەندىكى ھەرقايسى نومۇرلار) «ئۇنداقتا ھۆكۈمەت بىر تەكشۈرگۈچىلەر قوشۇنىنى ساقلاپ قېلىشى، ئۇلار ئىشچىلاردىن ھېچقانداق دوكلات بولمىغان ئەھۋالدىمۇ سىلەرنىڭ بارلىق تەلىپىڭلارنى ئۆزلىرى ھەل قىلالايدىغان بولۇشى كېرەك، شۇنداقمۇ؟—بۇ مۇمكىن ئەمەس، ئەمما ئۇلار كان قۇدۇقلىرىغا ئۆزلىرى كېلىپ دوكلات ئاڭلىشى كېرەك.» ( 280-نومۇرلۇق) «سىز بۇنداق قىلىشنىڭ ئاقىۋىتى ھاۋا ئۆتۈشمەسلىك قاتارلىقلارغا دائىر مەسئۇلىيەتنى‹! › خوجايىنىنىڭ زىممىسىدىن ھۆكۈمەت ئەمەلدارلىرىنىڭ زىممىسىگە ئارتقانلىق دەپ قارىمامسىز؟—ھەرگىز ئۇنداق بولمايدۇ، ئۇلارنىڭ مەسئۇلىيىتى كىشلەرنى يولغا قويۇلۇۋاتقان قانۇنغا رىئايە قىلىشقا مەجبۇرلاش.» (285-نومۇرلۇق) «سىز دېگەن ياردەمچى تەكشۈرگۈچى ئىش ھەققى ھازىرقى تەكشۈرگۈچىلەردىنمۇ ئاز، دەرىجىسىمۇ تۆۋەن كىشلەرنى كۆرسىتەمدۇ؟—ئەگەر سىلەر ياخشىراقلىرىنى ئەۋەتەلىسەڭلار، مەن ھەرگىز دەرىجىسى تۆۋەنلەرنىڭ كېلىشىنى ئۈمىد قىلمايمەن.»(294-نومۇرلۇق) «سىلەرگە تېخىمۇ كۆپ تەكشۈرگۈچىلەر كېرەكمۇ، ياكى تەكشۈرگۈچىدىن بىر دەرىجە تۆۋەن تۇرىدىغان ئادەممۇ؟—بىز كانغا شەخسەن ئۆزى بېرىپ ئارىلاپ يۈرىدىغان ھەمدە شەخسىي مەنپەئەتنى ئويلاشمايدىغان كىشىگە موھتاج.»(295-نومۇرلۇق) «ئەگەر سىلەرنىڭ ئىككىنچى قاتاردىكى بىرىنچى دەرىجىلىك تەكشۈرگۈچىنى ئەۋەتىش ئارزۇيۇڭلار قاندۇرۇلسا، ئۇنداقتا ئۇلارنىڭ مەلىكىلىك دەرىجىسى جەھەتتىكى كەمچىلىكى تۈپەيلى خەتەر تۇغۇلماسمۇ؟...—تۇغۇلمايدۇ؛ ھۆكۈمەتنىڭ مەسئۇلىيىتى مۇۋاپىق خادىم ئەۋەتىش.»(297-نومۇرلۇق)

بۇنداق سوراق شەكلىنىڭ بەك بىمەنىلىكىنى ئاخىرىدا تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ رەئىسىمۇ ھېس قىلدى. ئۇ سۆز قىستۇرۇپ مۇنداق دېدى:

«سىلەر ئەمەلىي تەجرىبىلىك كىشلەرنىڭ كان قۇدۇقىغا شەخسەن ئۆزى بېرىپ كۆرۈپ بېقىشىنى ھەمدە ئەھۋالنى تەكشۈرگۈچىلەرگە دوكلات قىلىسا، تەكشۈرگۈچىلەر ئاندىن ئۆزىنىڭ نىسبەتەن يۇقىرى تۇرىدىغان بىلىمىنى ئىشقا سېلىپ بېقىشىنى ئارزۇ قىلىدىكەنسىلەر.»(531-نومۇرلۇق) «ئاشۇ كونا كۆمۈركانلارنىڭ ھەممىسى ھاۋا ئالماشتۇرۇش سايمانلىرىنى ئورۇنلاشتۇرسا، بۇنىڭغا ناھايىتى كۆپ خىراجەت كەتمەمدۇ؟— شۇنداق، خىراجەت كۆپىيىشى مۇمكىن، ئەمما ئادەمنىڭ ھاياتى كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ.»

بىر كۆمۈركان ئىشچىسى 1860-يىلدىكى پەرماننىڭ 17-ماددىسىغا ئېتىراز بىلدۈرۈپ مۇنداق دېدى:

«ھازىر، ناۋادا كان تەكشۈرگۈچىلەر كان قۇدۇقىدىكى مەلۇم بىر يەرنىڭ مەشغۇلات قىلىشقا مۇۋاپىق كەلمەيدىغانلىقىنى بايقىسا، ئۇ كان خوجايىنىغا ۋە ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە دوكلات قىلىشى شەرت. ئاندىن كان خوجايىنىنىڭ 20 كۈنلۈك ئويلىنىش ۋاقتى بولىدۇ؛ 20 كۈنلۈك مۆھلەت توشقاندىن كېيىن، كان خوجايىنى ھەرقانداق ئۆزگەرتىشنى رەت قىلسا بولىدۇ. ئەمما كان خوجايىنى شۇنداق قىلماقچى بولسا، چوقۇم ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە بىر دوكلات يېزىشى ھەمدە ئۇنىڭغا بەش نەپەر كان ئىنژېنېرى تونۇشتۇرۇشى كېرەك، ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى ئۇلارنىڭ بىرىنى كېسىم چىقىرىشقا تاللايدۇ. بىزنىڭ قارىشىمىزچە، بۇنداق ئەھۋالدا، كان خوجايىنى ئەمەلىيەتتە ئۆز ئادىمىنى كېسىم چىقىرىشقا ئەۋەتىدۇ.» (581-نومۇرلۇق)

تەرگەۋچى سالاھىيىتىدىكى مۈلۈكدار (ئۇ ئۆزى كان خوجايىنى) مۇنداق دەيدۇ:

«بۇ ئېتىراز پۈتۈنلەي ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان.» (586-نومۇرلۇق) «قارىغاندا سىلەر كان ئىنژېنېرىنىڭ دۇرۇسلۇقىنى تۆۋەن چاغلاپسىلەر-دە؟—مەن بۇ نامۇۋاپىق، ئادالەتسىز بىر ئىش دېمەكچىمەن.» (588-نومۇرلۇق) «ئەجىبا كان ئىنژېنېرىدا ھېچبىر ئادىل خىسلەت بولماي تۇرۇپ، قارار چىقارغاندا سىلەر ئەنسىرىگەن ھېلىقىدەك بىرتەرەپلىمىلىكلەردىن ساقلىنىپ قالالامدۇ؟—مەن بۇ ئادەملەرنىڭ ئەخلاقىغا تاقىلىدىغان مەسىلىلەرگە جاۋاب بېرىشنى رەت قىلىمەن. شۇنىڭغا ئىشىنىمەنكى، ئۇلار تولا چاغلاردا ناھايىتى ئادالەتسىز ئىش قىلىدۇ، ئىش ئادەمنىڭ ھاياتىغا تاقىلىدىغان بۇنداق جايدا ئۇلارنى بۇنداق ھوقۇقتىن چوقۇم مەھرۇم قىلىش كېرەك.»(589-نومۇرلۇق)

— سىلەر گاز پارتلاش ۋەقەسى سەۋەبىدىن كان خوجايىنىمۇ زىيانغا ئۇچرايدۇ دەپ قارىمامسىلەر؟—

دېدى بۇ مۈلۈكدار يۈزىنى داپتەك قىلىپ. ئۇ ئاخىرىدا يەنە مۇنداق دېدى:



— سىلەر ئىشچىلار ھۆكۈمەتتىن ياردەم تەلەپ قىلمايمۇ ئۆز مەنپەئەتىڭلارنى ئۆزەڭلار قوغدىيالامسىلەر؟— قوغدىيالمايمىز.» (1042-نومۇرلۇق)

1865-يىلى برىتانىيىدە 3217 كۆمۈركان ۋە 12 نەپەر تەكشۈرگۈچى بار ئىدى. يوركشىردىكى بىر كان خوجايىنى («تايمىس گېزىتى»نىڭ 1867-يىل 1-ئاينىڭ 26-كۈنىدىكى خەۋىرى)نىڭ ھېسابلاپ بېقىشىچە، تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ ساپ ۋەزىپە خاراكتېرلىك خىزمىتىنى ھېسابلىمىغاندا (شۇنىڭ ئۆزىلا ئۇلارنىڭ پۈتۈن ۋاقتىنى ئىگىلەيدىكەن)، ھەربىر كاننى ئون يىلدا ئاران بىر قېتىم تەكشۈرەلەيدىكەن. شۇڭا، يېقىنقى يىللاردىن بۇيان (بولۇپمۇ 1866-يىلى ۋە 1867-يىلى) يۈز بېرىۋاتقان پاجىئە قېتىم سانىنىڭ بارغانسېرى كۆپىيىپ كېتىۋاتقانلىقى ۋە كۆلىمىنىڭ بارغانسېرى چوڭىيىپ كېتىۋاتقانلىقى (بەزىدە بىر قېتىمدىلا 200—300 نەپەر ئىشچىغا قازا يېتىدۇ) ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. «ئەركىن» كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېسىل يېرى ئەنە شۇ!

1872-يىلدىكى قانۇندا زور كەمچىلىكلەر بولسىمۇ، ئەمما ئۇ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، كۆمۈركانغا ياللانغان باللارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنى بەلگىلىگەن ھەمدە كان باشقۇرغۇچىلار ۋە كانچىلىق كەسپىنى ئاتالمىش ھادىسىلەرگە مەلۇم دەرىجىدە بولسىمۇ ئاساسلىق جاۋابكار قىلغان تۇنجى قانۇن.

1867-يىلى يېزا ئىگىلىكىدىكى باللار، ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللارنىڭ ئەمگەك ئەھۋالىنى تەكشۈرگەن خانلىق كومىتېت بىرقانچە ئىنتايىن مۇھىم دوكلاتنى ئېلان قىلغان. ئىلگىرى زاۋۇت قانۇنى چىقىرىش پرىنسىپلىرىنى شەكىل جەھەتتىن ئۆزگەرتىپ يېزا ئىگىلىكىگە تەتبىقلاش توغرىلىق ھەرخىل ئۇرۇنۇشلار بولغان، ئەمما تا بۈگۈنگە قەدەر بۇ ئۇرۇنۇشلارنىڭ ھەممىسى پۈتۈنلەي مەغلۇب بولدى. ئەمما مەن بۇ يەردە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك بىر نۇقتىنى ئەسكەرتىپ قويايكى، ئاشۇ پرىنسىپلارنى ئومۇميۈزلۈك تەتبىقلىماقچى بولغان، تاقابىل تۇرغىلى

بولمايدىغان بىر يۈزلىنىش بارلىققا كېلىپ بولغان.

ئەگەردە زاۋۇت قانۇنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ جىسمانىي ۋە روھىي جەھەتتىكى قوغدىنىش ۋاسىتىسى سۈپىتىدە ئومۇملىشىدىغانلىقى مۇقەررەرلەشتى دېيىلسە، ئۇنداقتا، يەنە بىر جەھەتتىن، خۇددى ئالدىدا دەپ ئۆتكىنىمىزدەك، بۇنداق ئومۇملىشىش كىچىك كۆلەملىك، تارقاق ئەمگەك جەريانىنى چوڭ ئىجتىمائىي كۆلەملىك بىرلەشتۈرۈلگەن ئەمگەك جەريانىغا ئايلاندۇرۇشنىمۇ ئومۇملاشتۇرىدۇ ۋە تېزلەشتۈرىدۇ، شۇ ئارقىلىق كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى ۋە زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ ئۆكچە ھۆكۈمرانلىقىمۇ ئومۇملىشىدۇ ۋە تېزلىشىدۇ، ئۇ كاپىتال ھۆكۈمرانلىقىنى قىسمەن يوشۇرۇپ تۇرغان بارلىق كونا ئۆتكۈنچى شەكىللەرنى بۇزۇپ تاشلاپ، ئورنىغا بىۋاستە، ئوچۇق-ئاشكارا كاپىتال ھۆكۈمرانلىقىنى تۇرغۇزىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ يەنە بۇنداق ھۆكۈمرانلىققا قارشى بىۋاستە كۈرەشنىمۇ ئومۇملاشتۇرىدۇ. ئۇ ئايرىم ئىشخانىلارنى ئۆلچەملىك، قائىدىلىك، تەرتىپلىك ۋە تېجەشلىك ئىشلەشكە مەجبۇرلايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇ يەنە ئىش كۈنىگە چەك قويۇش ۋە ئۇنى بەلگىلەشتىن كېلىپ چىقىدىغان تېخنىكىغا غايەت زور دەرىجىدە تەسىر كۆرسىتىش ئارقىلىق پۈتكۈل كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھۆكۈمەتسىزلىك ھالىتى ۋە بالايىئاپەتنى ئېغىرلاشتۇرىدۇ، ئەمگەك سىجىللىقىنى يۇقىرى كۆتۈرىدۇ ھەمدە ماشىنا بىلەن ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەتنى كېڭەيتىدۇ. ئۇ ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئائىلە ئەمگىكى ساھەلىرىنى يوقىتىش بىلەن تەڭ، «ئوشۇق نوپۇس»نىڭ ئاخىرقى پاناھ جايىنىمۇ يوقىتىدۇ، شۇ ئارقىلىق پۈتكۈل جەمئىيەت مېخانىزمىدا ھازىرغىچە داۋاملىشىپ كېلىۋاتقان بىخەتەرلىك كلاپىنىنى يوقىتىدۇ. ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ماددىي شارائىتى ۋە ئىجتىمائىي بىرىكىشىنى ۋايىغا يەتكۈزۈش بىلەن بىللە، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كاپىتالىستىك شەكلىدىكى زىددىيەتنى ۋە قارىمۇقارشىلىقىنىمۇ ۋايىغا



يەتكۈزىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە يېڭى جەمئىيەتنىڭ شەكىللىنىش ئامىلىنىمۇ ۋە كونا جەمئىيەتنىڭ ئۆزگىرىش ئامىلىنىمۇ يېتىلدۈرىدۇ.(322)

(322) روبېرت ئوۋېن ھەمكارلىق زاۋۇتى ۋە ھەمكارلىق سودا دۇكىنىنىڭ پەدەرى، ئەمما ئۇ خۇددى ئاۋۋال كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، مۇشۇ يېگانە ئۆزگىرىش ئامىلىنىڭ رولىغا قارىتا ئۆز ئەگەشكۈچىلىرىگە ئوخشاش ھەرخىل خام خىيالدا بولمىغان.① ئۇ ئۆز تەجرىبىسىدە زاۋۇت تۈزۈمىنى ھەقىقەتەن باشلىنىش نۇقتىسى قىلىش بىلەنلا قالماي، زاۋۇت تۈزۈمى ئىجتىمائىي ئىنقىلابنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى ئىكەنلىكىنى نەزەرىيە جەھەتتىن چۈشەندۈرۈپ بەردى.[376] لەيتون ئۇنىۋېرسىتېتى سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق پروفېسسورى فىسرىڭ ئەپەندى 1860-يىلدىن 1862-يىلغىچە نەشر قىلغان «ئەمەلىي خەلق ئىگىلىكى قوللانمىسى» (بۇ ئەسەردە چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ بارلىق چاكىنا تەشەببۇسلىرى ئەڭ مۇۋاپىق شەكىلدە بايان قىلىنغان.) ناملىق ئەسىرىدە قول سانائەت ئىشلەپچىقىرىشنى بار كۈچى بىلەن قوللاپ، يىرىك سانائەتكە قارشى تۇرغان چېغىدا، مۇشۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى سەزگەن —[4-نەشرىگە ئىزاھ: ئەنگلىيە قانۇن چىقىرىپ ماقۇللاپ بىر-بىرىگە زىت كېلىپ قالغان زاۋۇت قانۇنى، زاۋۇت قانۇنىنىڭ كېڭەيتىلگەن نىزامى، ئىشخانىلارنى باشقۇرۇش نىزامى قاتارلىقلار كەلتۈرۈپ چىقارغان «ئارقا-ئارقىدىن كېلىپ چىققان دەۋلىماجىرالار» (264-بەت②)غا ئەڭ ئاخىرىدا كىشىلەر تاقەت قىلالماي قالدى، شۇڭا 1878-يىلدىكى زاۋۇت ۋە ئىشخانا قانۇنى[377]غا ئالاقىدار قانۇنلار جەملەنگەن قانۇنلار توپلىمى بولدى. ئەلۋەتتە، بۇ يەردە ھازىرغىچە كۆچكە ئىگە بولۇۋاتقان ئەنگلىيە سانائەت قانۇنىغا تەپسىلىي باھا بېرىپ ئولتۇرمايمىز، شۇڭا تۆۋەندىكى بىرقانچە نۇقتىلارنى كۆرسىتىپ ئۆتسەكلا كۇپايە. قانۇندا چەكلەنگەن دائىرە: 1. توقۇمىچىلىق فابرىكىسى. بۇ يەردە بارلىق ئەھۋال ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا ئون ياشتىن يۇقىرى باللارنىڭ ھەر كۈنى بەش يېرىم سائەت ئەمگەك قىلىشىغا ياكى ھەر كۈنى ئالتە سائەت ئەمگەك قىلىشىغا، شەنبە كۈنى ئارام ئېلىشىغا رۇخسەت قىلىنغان؛ ئۆسمۈرلەر ۋە ئاياللار ئالدىنقى بەش كۈندە كۈنىگە ئون سائەت ئىش قىلىدۇ، شەنبە كۈنى ئەڭ كۆپ بولغاندا ئالتە يېرىم سائەتتىن ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك. 2. توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىن باشقا زاۋۇتلار. بۇ يەردىكى بەلگىلىمىلەر ئىلگىرىكىگە قارىغاندا 1-تۈردىكى تۈرلۈك بەلگىلىمىلەرگە تېخىمۇ يېقىن كېلىدۇ، ئەمما كاپىتالىستلارغا پايدىلىق بەزى مۇستەسنالىقلار يەنىلا مەۋجۇت، يەنە كېلىپ بەزى سورۇنلاردا، ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىنىڭ ئالاھىدە ئىجازىتى بولسىلا بۇ مۇستەسنالىقلارنى كېڭەيتكىلى بولىدىكەن. 3. مەنىسى ئىلگىرىكى قانۇندىكىگە ئاساسەن ئوخشاپ كېتىدىغان ئىشخانىلار. ئەگەر ئۇلار باللارنى، ئۆسمۈر ئىشچىلارنى ياكى ئاياللارنى يالالاپ ئىشلەتسە،

① مۇشۇ تومنىڭ 566-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 567-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

## 10. يىرىك سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىكى

يىرىك سانائەت يېزا ئىگىلىكى شۇنىڭدەك يېزا ئىگىلىك ئىشلەپچىقىرىشىغا قاتناشقۇچىلارنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى جەھەتتە قوزغىغان ئىنقىلاب توغرىسىدا كېيىن ئىزاھات بېرىلىدۇ. بۇ يەردە بىز پەقەت بەزى نەتىجىلەرنى قىسقىچە ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتسەكلا بولىدۇ. ناۋادا ماشىنىلارنىڭ يېزا ئىگىلىكىدە قوللىنىلىشى ئارقىسىدا زاۋۇتلاردا ئىشچىلارغا جىسمانىي جەھەتتىن يېتىدىغان زىيان خېلىلا ئازايغان بولسا (323)، ئۇنداقتا، ماشىنىلارنىڭ يېزا ئىگىلىكىدە قوللىنىلىشى ئىشچىلار

توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىن باشقا زاۋۇتلارنىڭكىگە ئاساسەن ئوخشاپ كېتىدىغان مۇئامىلىدىن بەھرىمەن بولىدۇ، ئەمما ئىنچىكە تەپسىلاتلار يەنىلا كەڭ بەلگىلەنگەن. 4. باللارنى ياكى ئۆسمۈر ئىشچىلارنى ياللىمايدىغان، 18 ياشتىن يۇقىرى ئەر-ئاياللارنىلا ئىشچىلىققا ياللايدىغان ئىشخانىلار. بۇ تۈردىكى ئىشخانىلارغا ئائىت بەلگىلىمىلەر تېخىمۇ كەڭ تۈزۈلگەن. 5. پەقەت ئائىلە ئەزالىرىلا ئۆز تۇرالغۇسىدا ئەمگەك قىلىدىغان ئائىلىۋى ئىشخانىلار. بۇ خىلدىكى ئىشخانىلارغا ئالاقىدار تۈرلۈك بەلگىلىمىلەر تېخىمۇ ئىلاستىكلىققا ئىگە، شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە چەكلىمىسى بار: ناۋادا تەكشۈرگۈچى كابىنىتنىڭ ياكى سوت مەھكىمىسىنىڭ ئالاھىدە ئىجازىتىگە ئىگە بولمىسا، بىرلا ۋاقىتتا ھەم ئۆي، ھەم ئىشخانا قىلىنمايدىغان تۇرالغۇلارغىلا كىرىشكە رۇخسەت قىلىنىدۇ؛ ئەڭ ئاخىرىدا، ئائىلە دائىرىسىدىكى گوللۇك جىيەك توقۇش، پەلەي توقۇشقا ئوخشاش كەسىپلەرگە ھېچقانداق چەك قويۇلمىغان. گەرچە بۇ قانۇندا مۇشۇ كەمچىلىكلەر بولسىمۇ، ئەمما ئۇ يەنىلا 1877-يىل 3-ئاينىڭ 23-كۈنىدىكى شۋېيتسارىيە فېدېراتىپ زاۋۇت قانۇنىغا ئوخشاشلا ئىزچىل بۇ جەھەتتىكى ئەڭ ياخشى قانۇنلارنىڭ بىرى بولۇپ كەلمەكتە. بۇ قانۇننى يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان شۋېيتسارىيە فېدېراتىپ زاۋۇت قانۇنى بىلەن سېلىشتۇرۇش ناھايىتى قىزىقارلىق ئىش، چۈنكى بۇنداق سېلىشتۇرمىدا بۇ ئىككى خىل قانۇننىڭ ئەۋزەللىكى ۋە كەمچىلىكى مانا مەن دەپلا تۇرىدۇ: بىرى ئەنگلىيىنىڭ دېلولارنى بىر-بىرلەپ تەكشۈرۈشتىن چىقىرىلغان «تارىخىي» ئۇسۇلى، يەنە بىر خىلى چوڭ قۇرۇقلۇققا خاس، فرانسىيە ئىنقىلابىنىڭ ئەنئەنىسىنى ئاساس قىلغان، تېخىمۇ ئومۇملاشتۇرۇلغان قانۇن چىقىرىش ئۇسۇلى. ئەپسۇسكى ئەنگلىيىنىڭ بۇ قانۇنلار توپلىمى ئىشخانىلاردا يولغا قويۇلغاندا، تەكشۈرگۈچىلەرنىڭ يېتىشمەسلىكى تۈپەيلىدىن كۆپ قىسمى يەنىلا بىر پارچە ئاق قەغەز بولۇپ قالدى.—ف.ئې]

(323) بىز ۋ. ھام دوكتورنىڭ «ئەنگلىيىنىڭ دېھقانچىلىق سايمانلىرى ۋە يېزا ئىگىلىك



«ئوشۇقچىلىقى» جەھەتتە تېخىمۇ كۈچلۈك رول ئوينىدى، يەنە كېلىپ ھېچقانداق قارشىلىققا ئۇچرىمىدى، بۇ توغرىلىق بىز كېيىن تەپسىلىي توختىلىمىز.① مەسىلەن، يېقىنقى 20 يىلدىن بۇيان، كامبېرگ ۋە سافوكتا تېرىلغۇ يەر كۆلىمى زور دەرىجىدە كېڭەيدى، ئەمما شۇ مەزگىلدە يېزا ئاھالىسى نىسپىي ئازىيىپلا قالماي، بەلكى مۇتلەق ئازايدى. نۆۋەتتە شىمالىي ئامېرىكا قوشما شتاتلىرىدا يېزا ئىگىلىك ماشىنىلىرى ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى ئاستىرتتىن ئىگىلىدى، يەنى ماشىنىلارنىڭ تۈرتكىسىدە ئىشلەپچىقارغۇچىلار يەرلەرنى تېخىمۇ كەڭ كۆلەمدە تېرىۋاتىدۇ، ئەمما ئىشلەۋاتقان سانائەت ئىشچىلىرى ھەقىقەتەن قوغلانغىنى يوق. 1861-يىلى ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلىستا يېزا ئىگىلىك ماشىنىلىرىنى ياساشقا قاتناشقان ئىشچىلارنىڭ ئومۇمىي سانى 1034كە يەتكەن، ئەمما پار ماشىنىسى ۋە ئىش ماشىنىلىرىدا ئىشلەيدىغان يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئومۇمىي سانى ئاران 1205 نەپەر بولغان.

يېزا ئىگىلىكى ساھەسىدە، كونا جەمئىيەتنىڭ تۈۋرۈكى بولغان «دېھقانلار»نى يوقىتىپ، ئۇلارنىڭ ئورنىنى ئالغان ياللانما ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، يىرىك سانائەت ئىنقىلابىي رول ئوينىغان. شۇنداق قىلىپ، ئىجتىمائىي ئۆزگىرىش ئېھتىياجى بىلەن ئىجتىمائىي قارىمۇقارشىلىق يېزىلاردىمۇ شەھەردىكىگە ئوخشاش بولۇپ قالغان، كونا قائىدىگە چېتىك ئېسىلىۋالىدىغان، ئەڭ نامۇۋاپىق ئىگىلىك باشقۇرۇش ئورنىنى ھۈنەر-سەنئەتتە ئىلىم-پەننى ئاڭلىق تەتبىقلاش ئىگىلىدى.

ماشىنىلىرى» (1856-يىل 2-نەشرى)دىن ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىكىدە ئىشلىتىلگەن ماشىنىلارغا ئالاقىدار تەپسىلىي بايانلارنى ئۇچرىتالايمىز. ھام ئەپەندى ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك تەرەققىياتى جەريانىنى تەسۋىرلىگەندە لىئونس دې لاۋىگنىي ئەپەندىگە قىلچە تەنقىدسىز ئەگەشكەن.[378] [4-نەشرىگە ئىزاھ: ئەلۋەتتە ھازىر بۇ ئەسەر زاماندىن قالدى.—ف. ئې]

(1) مۇشۇ تومنىڭ 1239-1279-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شەكلى يېزا ئىگىلىكى ۋە ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىپتىدائىي ئائىلە بەلۋېغىنى، يەنى ئاشۇ ئىككىسىنى گۆدەك، تەرەققىياتسىز ھالەتتە باغلاشتۇرۇپ تۇرىدىغان بەلۋاغنى ئۈزۈپ تاشلىدى. ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى يېڭى، تېخىمۇ يۇقىرى دەرىجىلىك بىر ئومۇمىيلىققا، يەنى يېزا ئىگىلىكى بىلەن سانائەتنىڭ بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى تەرەققىي قىلىش ھالىتى ئاساسىدىكى بىرلىكىگە ماددىي شەرت ھازىرلاپ بەردى. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ھەرقايسى چوڭ مەركىزىي شەھەرلەرگە توپلانغان ئاھالىنى بارغانسېرى ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلدى، شۇنداق قىلىپ، ئۇ بىر تەرەپتىن جەمئىيەتنىڭ تارىخىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىنى جۇغلىسا، يەنە بىر تەرەپتىن ئادەم بىلەن تۇپراق ئوتتۇرىسىدىكى ماددىي ئۆزگىرىشنى بۇزدى، يەنى ئىنسانلار كىيىم-كېچەك، يېمەك-ئىچمەك ھالىتىدە ئىستېمال قىلغان تۇپراق تەركىبلىرىنى تۇپراققا قايتۇرغۇزماي، تۇپراقنىڭ ئەلمىساقتىن بۇيان ساقلىنىپ كەلگەن مول تەبىئىي شارائىتىغا بۇزغۇنچىلىق قىلدى. شۇنداق قىلىپ ئۇ يەنە شەھەردىكى ئىشچىلارنىڭ جىسمانىي ساغلاملىقىغا ۋە يېزىلاردىكى ئىشچىلارنىڭ مەنىۋى تۇرمۇشىغا بۇزغۇنچىلىق كەلتۈردى.(324) ئەمما كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بۇنداق ماددىي ئالمىشىشتىن پۈتۈنلەي ئىستىخىيىلىك شەكىللەنگەن ھالەتنى بۇزۇۋېتىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇنداق ماددىي ئالمىشىشنى

(324) «سىلەر خەلقنى تومپاي دېھقانلار ۋە ئاجىز پەتەكلەردىن ئىبارەت ئىككى دۈشمەن سەپكە بۆلۈۋەتتىڭلار. تونۋا ! يېزا ئىگىلىك مەنپەئىتى ۋە سودا مەنپەئىتى بويىچە بۆلۈنۈپ كەتكەن بىر مىللەت كىشىنى شۈركەندۈرىدىغان، تەبىئىي بولمىغان مۇشۇنداق بۆلۈنۈشكە پىسەنت قىلمايلا قالماستىن، بەلكى ئاشۇ بۆلۈنۈش تۈپەيلىدىن يەنە ئۆزىنى ساغلام، ھەتتا تەرەققىي قىلغان مەدەنىيەتلىك مىللەت چاغلايدۇ.»( داۋىد ئۇركات «تۇرمۇش پاراگلىرى» 119-بەت) بۇ سۆزدە ھازىرقى رېئاللىققا باھا بېرىشنى ۋە ھازىرقى رېئاللىقنى ئەيىبلەشنى بىلگەن ئەمما ئۇنى چۈشىنىشنى بىلمىگەن تەنقىدنىڭ ئارتۇقچىلىقى ۋە يېتەرسىزلىكى بىرلا ۋاقىتتا ئېنىق ئىپادىلەنگەن.



مەجبۇرىي ھالدا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى تەڭشەيدىغان قانۇنىيەتكە ئايلاندۇرۇۋالدى ھەمدە ئۇنى يەنە ئىنساننىڭ تولۇق تەرەققىياتىغا لايىق شەكىلدە سىستېمىلىق قۇرۇپ چىقتى. يېزا ئىگىلىكىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كاپىتالىزملىشىشى خۇددى ئىشخانا قول سانائىتىدىكىگە ئوخشاش، شۇنىڭ بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قۇربان بولۇش تارىخى بولۇپ ئىپادىلەندى، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى بىرلا ۋاقىتتا ئىشچىلارنى قۇل قىلىش ۋاسىتىسى، ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ۋاسىتىسى ۋە ئىشچىلارنى نامراتلاشتۇرۇش ۋاسىتىسى بولۇپ ئىپادىلەندى، ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىجتىمائىي بىرىكتۈرۈشى بىرلا ۋاقىتتا ئىشچىلارنىڭ ئۆزىگە خاس ھاياتىي كۈچىنى، ئەركىنلىكىنى ۋە مۇستەقىللىقىنى تەشكىللىك بوغۇش بولۇپ ئىپادىلەندى. يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى كەڭ زېمىنغا چېچىلىش بىلەن تەڭ ئۆزلىرىنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچىگە بۇزغۇنچىلىق قىلدى، ئەمما شەھەر ئىشچىلىرىنىڭ توپلىشىشى ئۇلارنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچىنى ئاشۇردى. زامانىۋى يېزا ئىگىلىكىدە ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ يۈكسىلىشى ۋە ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئېشىشى خۇددى شەھەر سانائىتىدىكىگە ئوخشاشلا ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىگە بۇزغۇنچىلىق قىلىش ۋە نابۇت بولۇش بەدىلىگە كەلدى. بۇنىڭدىن سىرت، كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىكىنىڭ ھەرقانداق تەرەققىياتى ئەمگەكچىنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىش ئۇستاتلىقى جەھەتتىكى تەرەققىيات بولۇپلا قالماي، بەلكى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىش ئۇستاتلىقى جەھەتتىكى تەرەققىيات بولدى، مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە تۇپراق قۇۋۋىتىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشكە دائىر ئىلگىرىلەش بىرلا ۋاقىتتا تۇپراقنىڭ ئەزەلدىن ساقلىنىپ كېلىۋاتقان قۇۋۋىتىگە بۇزغۇنچىلىق قىلىش بولدى. بىر دۆلەتتە، مەسىلەن، شىمالىي ئامېرىكا قوشما شتاتلىرىدا، يىرىك سانائەت ئۆز تەرەققىياتىنىڭ ئاساسى قىلىنغانسېرى بۇنداق بۇزغۇنچىلىق شۇنچە

تېزلەشتى. (325) شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى تېخنىكا ۋە بىرىكىشنى تەرەققىي

(325) لىبىختىڭ «خىمىيىنىڭ يېزا ئىگىلىكى ۋە بىئولوگىيىدە قوللىنىلىشى» ناملىق ئەسىرى 1862-يىل 7-نەشرى، بولۇپمۇ 1-توم «يېزا ئىگىلىكىنىڭ ئومۇمىي تەرەققىياتى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»غا قاراڭ. لىبىختىڭ ئۆلمەس نەتىجىلىرىدىن بىرى شۇكى، ئۇ زامانىۋى يېزا ئىگىلىكىنىڭ پاسسىپ تەرەپلىرىنى تەبىئىي پەن نۇقتىسىنەزىرىدىن شەرھلەپ بەرگەن. ئۇ يېزا ئىگىلىكىنىڭ تارىخىغا دائىر تارىخىي بايانلىرىدا بەزى ئېغىر خاتالىقلاردىن ساقلىنالمىغان بولسىمۇ، ئەمما بەزى ئېسىل قاراشلىرىنى ئوتتۇرىغا قويغان. ئەپسۇسكى، ئۇ ئويلانمايلا مۇنداق بىر كۆز قاراشنى بايان قىلىدۇ: «تۇپراقنى تولۇقلاپ ئىشلىگەندە ۋە دائىم تېرىقچىلىق قىلغاندا، بوشىتىلغان تۇپراق ئىچىدىكى ھاۋانىڭ ئالمىشىپ تۇرۇشىغا تۈرتكە بولغىلى، ھاۋانىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدىغان تۇپراقنىڭ سىرتقى يۈزىنى كېڭەيتكىلى ۋە يېڭىلىغىلى بولىدۇ؛ ئەمما شۇنىسى ناھايىتى چۈشىنىشلىككى، يەردىن كېلىدىغان مەنپەئەت يەرگە سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەككە تاناسىپ ھالدا ئاشمايدۇ، بەلكى ئاز ئەمگەك ئارقىلىق كۆپ مەنپەئەتكە ئېرىشىش نىسبىتى بويىچە ئاشىدۇ.» ئارقىدىنلا ئۇ يەنە: «بۇ قانۇنىيەتنى دەسلەپتە جون. س. مىل ئۆزىنىڭ ‹سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى› دېگەن ئەسىرىدە بايان قىلغان، شۇ كىتاب 1-تومىنىڭ 217-بېتىدە مۇنداق يېزىلغان: باشقا شارائىتلار ئوخشاش ئەھۋالدا، ياللانغان ئىشچى سانىنىڭ كۆپىيىشىگە سېلىشتۇرغاندا، يەرنىڭ مەھسۇلات مىقدارى كېمىيىش نىسبىتى بويىچە ئېشىپ بارىدۇ، بۇ يېزا ئىگىلىكىنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتى (مىل ئەپەندى ھەتتا رىكاردو ئېقىمىدىكىلەرنىڭ قانۇنىيەتلىرىنى خاتا فورمۇلا بويىچە قايتا بايان قىلىپ بەرگەن، چۈنكى ئەنگلىيىدە ئىشلىتىلگەن ئىشچى سانىنىڭ ئازىيىشى يېزا ئىگىلىكىنىڭ تەرەققىياتى بىلەن تەڭ قەدەمدە بولۇپ كەلگەن، شۇڭا ئەنگلىيىدە، يەنە كېلىپ ئەنگلىيە ئۈچۈن ئىختىرا قىلىنغان بۇ قانۇنىيەت ھېچبولمىغاندا ئەنگلىيىگىمۇ پوتونلەي ئۇيغۇن كەلمەيدۇ)، بۇ ھەقىقەتەن كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان ئىش، چۈنكى مىل بۇ قانۇنىيەتنىڭ ئاساسىنى ئەسلا بىلمەيدۇ.» (لىبىخ «خىمىيىنىڭ يېزا ئىگىلىكى ۋە بىئولوگىيىدە قوللىنىلىشى» 1-توم 143-بەت ۋە ئىزاھ) دەيدۇ. لىبىختىڭ «ئەمگەك» (ئۇنىڭ نەزەرىدىكى ئەمگەك سىياسىي ئىقتىساد بىلەن ئوخشىمايدۇ) دېيىلىدىغان سۆز توغرىسىدىكى خاتا قارىشىنى دېمەي تۇرايلى، قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر «ھەيران قالارلىقى» شۇكى، ئۇ جون.س.مىل ئەپەندىنى بۇ نەزەرىيىنىڭ دەسلەپكى تەرغىباتچىسى دەپ قاراپ قاپتۇ، ئەمەلىيەتتە بۇ نەزەرىيىنى ئەڭ دەسلەپتە ئادام سمىت دەۋرىدىكى جېمىس ئاندىرسون ئېلان قىلغان، ئۇ بۇ نەزەرىيىنى تاكى 19-ئەسىرنىڭ باشلىرىغا قەدەر ھەرخىل ئەسەرلىرىدە [379] قايتا-قايتا بايان قىلغان؛ 1815-يىلى ئۇستا كۆچۈرمىكەش مالتۇس (ئۇنىڭ نوپۇسقا دائىر پارلىق نەزەرىيىسى شەرمەندە كۆچۈرمىكەشلىكتۇر) بۇ نەزەرىيىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋالغان؛[380] ئۇئېست بۇ نەزەرىيىنى شۇ چاغدا ئاندىرسوندىن مۇستەقىل ھالدا شەرھلىگەن؛[381] 1817-يىلى



قىلدۇرىدىغانلىقى ئۇنىڭ ئۆز نۆۋىتىدە بارلىق بايلىقنىڭ مەنبەسى بولغان يەر ۋە ئىشچىغا بۇزغۇنچىلىق كەلتۈرگەنلىكىدىنلا بولغان.

رىكاردو بۇ نەزەرىيىنى ئادەتتىكى قىممەت نەزەرىيىسى بىلەن باغلىغان؛[382] شۇندىن باشلاپ بۇ نەزەرىيە رىكاردونىڭ نامىدا دۇنياغا تارالغان. 1820-يىلى جېمىس مىل (جون.س.مىلنىڭ ئاتىسى) ئۇنى چاكىنىلاشتۇرىۋەتكەن.[383] ئەڭ ئاخىرىدا، جون.س.مىل ئەپەندىمۇ بۇ نەزەرىيىنى كونا گەپكە ئېسىلىۋالىدىغان ئېقىم دوگمىچىلىقى سۈپىتىدە قايتا بايان قىلغان. شۇنى ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇكى، جون.س.مىل قانداقلا بولمىسۇن «كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان» بۇ نوپۇزغا پۈتۈنلەي شۇنىڭغا ئوخشاش خاتا چۈشەنچىلەر سەۋەبىدىن ئېرىشكەن.

# 5-بۆلۈم
# مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ۋە نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى

## 14-باب
## مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ۋە نىسپىي قوشۇمچە قىممەت

ئەمگەك جەريانى ئەڭ دەسلەپتە ئابستراكت بولغانلىقتىن، ئۇنىڭ ھەر خىل تارىخىي شەكىللىرىنى قايرىپ قويۇپ، ئۇنى ئادەم بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدىكى بىر جەريان سۈپىتىدە تەكشۈرۈپ چىققانىدۇق (5-بابقا قاراڭ①). ئىلگىرى ئۇنىڭدا مۇنداق كۆرسىتىلگەن: «ئەگەر پۈتۈن ئەمگەك جەريانى ئۆزىنىڭ نەتىجە نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈلىدىغان بولسا، ئۇنداقتا ئەمگەك ۋاسىتىلىرىمۇ، ئەمگەك ئوبيېكتىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى سۈپىتىدە، ئەمگەكنىڭ ئۆزى بولسا ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدۇ.» ئىزاھات(7) دە قوشۇمچە قىلىپ يەنە مۇنداق دېيىلگەن:«ئاددىي ئەمگەك جەريانى قارىشىدىن ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىگە بېرىلگەن بۇ تەبىر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن ھەرگىز

---

(1) مۇشۇ تومنىڭ 331-348-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كۇپايە قىلمايدۇ.» بۇ مەسىلىنى بۇ يەردە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ بايان قىلىش كېرەك.

ئەمگەك جەريانىنىڭ ساپ شەخسىي ئەمگەك جەريانى بولۇشىدىن ئىبىتقاندا، ئەينى بىر ئەمگەكچى كېيىن بىر-بىرىدىن بۆلۈنۈپ كەتكەن فۇنكسىيىلەرنىڭ ھەممىسىنى بىرلەشتۈرىدۇ. ئۇ تەبىئىي نەرسىنى ئۆزىنىڭ تۇرمۇش مەقسىتى ئۈچۈن ئىگىلىگەن چاغدا، ئۆزىنى ئۆزى ئىدارە قىلغان بولىدۇ. كېيىنچە ئۇ ئىدارە قىلىنغۇچى بولۇپ قالىدۇ. ئادەم ئۆز مۇسكۇللىرىنى ئۆز مېڭىسىنىڭ باشقۇرۇشىدا ھەرىكەتكە كەلتۈرمىسە، تەبىئەتكە تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ. خۇددى تەبىئىي ئورگانىزمدا باش بىلەن قول بىر گەۋدە بولغاندەك، ئەمگەك جەريانىمۇ ئەقلىي ئەمگەك بىلەن جىسمانىي ئەمگەكنى بىرلەشتۈرىدۇ. بۇلار كېيىنچە بىر-بىرىدىن ئايرىلىپ، بىر-بىرىگە دۈشمەن بولغان قارىمۇقارشى ھالەتكە ئۆتىدۇ. مەھسۇلات يەككە ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ بىۋاستە مەھسۇلاتىدىن ئىجتىمائىي مەھسۇلاتقا، ئومۇمىي ئىشچىنىڭ يەنى بىرلەشكەن ئەمگەكچىلەرنىڭ ئورتاق مەھسۇلاتىغا ئايلىنىدۇ. ئومۇمىي ئىشچىنى تەشكىل قىلغان ھەر بىر ئەزا ئەمگەك ئوبيېكتىغا يا بىر قەدەر بىۋاستە، يا بىرقەدەر ۋاستىلىك ھالدا تەسىر كۆرسىتىدۇ. شۇڭا ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەمكارلىشىش خاراكتېرىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى ۋە ئۇنى ئۈستىگە ئالغۇچى يەنى ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى دېيىلگەن ئۇقۇمنىڭ دائىرىسىمۇ مۇقەررەر ھالدا كېڭىيىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى بىلەن شۇغۇللىنىشتا، ھازىر ئۆزى بىۋاستە ئىشلەشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق؛ ئومۇمىي ئىشچىنىڭ بىر ئەزاسى بولۇپ، ئۆزىگە قاراشلىق بىرەر ئىشنى ئورۇندىيالىسىلا بولىدۇ. يۇقىرىدا ماددىي ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرىدىن ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىگە دائىر چىقىرىلغان ئەڭ دەسلەپكى تەبىر بىر پۈتۈن قارىلىدىغان ئومۇمىي ئىشچى ئۈچۈن ئېيتقاندا باشتىن-ئاخىر توغرا بولىدۇ. بىراق شۇ ئومۇمىي



ئىشچىنى تەشكىل قىلغان ھەربىر ئايرىم ئەزا ئۈچۈن ئېيتقاندا ئۇ ئەمدى باب كەلمەي قالىدۇ.

بىراق يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىگە دائىر چۈشەنچە تارىيىپ كېتىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش پەقەت تاۋار ئىشلەپچىقىرىشلا ئەمەس، ماھىيەتتە ئۇ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشتىن ئىبارەت. ئىشچى ئۆزى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى كاپىتال ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىدۇ. شۇڭا ئىشچى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش بىلەنلا ھەپىلىشىپ قالماي، چوقۇم قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشى لازىم. پەقەت كاپىتالىست ئۈچۈن قوشۇمچە قىممەت ياراتقان ياكى كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزلۈكىدىن ئېشىشىغا خىزمەت قىلغان ئىشچىلا ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى بولالايدۇ. ئەگەر ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن سىرت مىسال كەلتۈرۈشكە توغرا كەلسە، ئۇنداقتا، بىر ئوقۇتقۇچى باللارنىڭ مېڭىسىنى ئىشقا سېلىش بىلەنلا قالماي، يەنە مەكتەپ ئىگىسىنى باي قىلىش ئۈچۈن ھالىدىن كەتكۈچە ئىشلىگەن چاغدىلا، ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى بولالايدۇ. مەكتەپ ئىگىسى ئۆزىنىڭ كاپىتالىنى كولباسا زاۋۇتىغا سالماي، ئوقۇتۇش زاۋۇتىغا سالسىمۇ، بۇنىڭلىق بىلەن ھېچقانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدۇ. شۇڭا، ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى دېگەن ئۇقۇم پائالىيەت بىلەن نەتىجە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى، ئىشچى بىلەن ئەمگەك مەھسۇلاتى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىلا ئۆز ئىچىگە ئېلىپ قالماي، بەلكى يەنە بىر خىل ئالاھىدە ئىجتىمائىي ۋە تارىخىي يوسۇندا ۋۇجۇدقا كەلگەن ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتى ئىشچىنى كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدىغان بىۋاستە قورالغا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ. دېمەك ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى بولۇش بەخت ئەمەس، بەلكى بەختسىزلىك. بۇ كىتابنىڭ نەزەرىيە تارىخى شەرھلەنگەن تۆتىنچى قىسمىدا شۇ نەرسە تېخىمۇ تەپسىلىي

بايان قىلىنغانكى، كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشنى ئىزچىل تۈردە ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىنىڭ ھەل قىلغۇچ ئالاھىدىلىكى دەپ قاراپ كەلگەن.[384] شۇڭا كلاسسىك سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىغا بەرگەن تەبىرى ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ خاراكتېرىغا بولغان كۆز قارىشىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. مەسىلەن، دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى پەقەت دېھقانچىلىق ئەمگىكىلا ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى بولىدۇ، چۈنكى پەقەت دېھقانچىلىق ئەمگىكىلا قوشۇمچە قىممەت يارىتىپ بېرىدۇ، دەپ قارىغان. دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىنىڭ قارىشىچە، قوشۇمچە قىممەت پەقەت يەر ئىجارىسى شەكلىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىكەن.

ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشى ئارقىلىق ئىشچى پەقەت ئۆز ئەمگەك كۈچى قىممىتىدىن ئارتۇق قىممەتداشنى ئىشلەپچىقارغان بولسا، ھەمدە كاپىتال بىر قىسىم ئوشۇق ئەمگەكنى ئىگىلىۋالغان بولسا، مانا بۇ مۇتلەق قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى بولىدۇ. مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئادەتتىكى ئاساسىنى ۋە نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىنى شەكىللەندۈرىدۇ. نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىش كۈنى باشلانغان كۈندىن باشلاپ زۆرۈر ئەمگەك ۋە ئوشۇق ئەمگەك دەپ ئىككى قىسىمغا بۆلۈنگەن بولىدۇ. ئوشۇق ئەمگەكنى ئۇزارتىش ئۈچۈن، ئىش ھەققى قىممەتدىشىنى قىسقىراق ۋاقىت ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىدىغان ھەرخىل ئۇسۇللار بىلەن زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىشقا توغرا كېلىدۇ. مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش پەقەت ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ؛ نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى بىلەن ئەمگەكنىڭ تېخنىك جەريانىدا ۋە ئىجتىمائىي تەشكىلاتلاردا تۈپتىن ئىنقىلاب يۈز بېرىدۇ.



شۇنىڭ ئۈچۈن، نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ؛ بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھەتتا ئۇنىڭ مېتودلىرى، ۋاسىتىسى ۋە شارائىتلىرىنىڭ ئۆزىمۇ دەسلەپتە ئەمگەك شەكلى جەھەتتىن كاپىتالغا بويسۇنغان ئاساستىلا ئۆزلۈكىدىن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ ۋە تەرەققىي قىلىدۇ. ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا بۇنداق شەكىل جەھەتتىن بويسۇنۇشى، ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا ئەمەلىي جەھەتتىن بويسۇنۇشىغا ئورۇن بېرىدۇ.

بۇ يەردە ھەرخىل ئارىلىقتىكى شەكىللەرنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشلا كۇپايە قىلىدۇ. بۇنداق ئارىلىقتىكى شەكىللەردە ئوشۇق ئەمگەك ئىشلەپچىقارغۇچىدىن بىۋاسىتە مەجبۇرلاش يولى بىلەن شىلىۋېلىنغان ئەمەس، ئىشلەپچىقارغۇچىلارمۇ كاپىتالغا شەكىل جەھەتتىن بويسۇنغان ئەمەس. بۇ يەردە كاپىتال ئەمگەك جەريانىنى تېخى بىۋاسىتە ئۆزىنىڭ قولىغا ئالغان ئەمەس. قەدىمكى ئەنئەنىۋى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدا قول ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدىغان مۇستەقىل ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئەتراپىدا جازانىخورلار ياكى سودىگەرلەر، جازانە كاپىتالى ياكى سودا كاپىتالى بار، ئۇلار خۇددى پارازىت قۇرتتەك بۇ مۇستەقىل ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قېنىنى شورايدۇ. بۇنداق ئېكسپىلاتاتسىيە شەكلىنىڭ بىر جەمئىيەتتە ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇشى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى چەتكە قاقىدۇ، لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن بۇنداق ئېكسپىلاتاتسىيە شەكلى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شەكلىگە ئۆتۈش باسقۇچى بولۇشى مۇمكىن، مەسىلەن ئوتتۇرا ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا مۇشۇنداق ئەھۋال بولغانىدى. خۇددى ھازىرقى زاماندا ئۆيدە ئىشلەش مىساللىرىدا ئىپادىلەنگىنىدەك①، مەلۇم ئارىلىقتىكى شەكىللەر يىرىك سانائەت ئاساسىدىمۇ قىسمەن جايلاردا

① مۇشۇ تومنىڭ 867ـ874ـبەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

تەكرار پەيدا بولۇشى مۇمكىن، لېكىن ئۇلار پۈتۈنلەي باشقىچە تۈس ئالىدۇ.

مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئەمگەك پەقەت شەكىل جەھەتتىلا كاپىتالغا بويسۇنسا كۇپايە قىلىدۇ، مەسىلەن، ئىلگىرى پەقەت ئۆزى ئۈچۈن ئىشلىگەن ياكى ئۇستىسىنىڭ قول ئاستىدا شاگىرت سۈپىتىدە ئىشلىگەن قول ھۈنەرۋەن كاپىتالىستنىڭ بىۋاستە ھۆكۈمرانلىقىدا ئىشلەيدىغان ياللانما ئىشچىغا ئايلانسا كۇپايە قىلىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش ئۇسۇلى ئۆز نۆۋىتىدە مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشنىڭمۇ ئۇسۇلى بولىدۇ. ئىش كۈنىنى ھەددىدىن تاشقىرى ئۇزارتىۋېتىش① دەل يىرىك سانائەتنىڭ ئالاھىدە مەھسۇلاتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالاھىدە ئۇسۇلى بىر پۈتۈن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنى ئىگىلىگەنىكەن، ئۇ نوقۇل ھالدا نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش ۋاسىتىسى بولۇشتىن قالىدۇ، ھالبۇكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بارلىق ھەل قىلغۇچ تارماقلىرىنى ئىگىلىگەنىكەن، ئۇ ھالدا تېخىمۇ شۇنداق بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ جەمئىيەتتە ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى، ئومۇمىي شەكلى بولۇپ قالىدۇ. ھازىر ئۇ نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشنىڭ ئالاھىدە ئۇسۇلى بولۇش سۈپىتى بىلەن، پەقەت تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئەھۋال ئاستىدا يەنە رول ئوينايدۇ: بىرىنچى، ئىلگىرى پەقەت شەكىل جەھەتتىلا كاپىتالغا بويسۇنغان ئاشۇ سانائەتلەرنى ئۇ ئىگىلىۋالىدۇ، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇ رولىنى جارى قىلدۇرۇش دائىرىسىنى كېڭەيتىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، ئۇنىڭ ئىدارە قىلىشىغا ئۆچرىغان سانائەتلەردە ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ

① مۇشۇ تومنىڭ 756ـ766ـبەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن



ئۈزلۈكسىز ئىنقىلاب بولىدۇ.

مەلۇم بىر نۇقتىئىينەزەردىن قارىغاندا، مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت بىلەن نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى پەرق تامامەن خام خىيالدەك بولۇپ تۇيۇلىدۇ. نىسپىي قوشۇمچە قىممەت مۇتلەق بولىدۇ، چۈنكى ئۇ ئىش كۈنىنى ئىشچى ئۆزىنىڭ ياشىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىدىن ئاشۇرۇپ مۇتلەق ئۇزارتىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت نىسپىي بولىدۇ، چۈنكى ئۇ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى تەرەققىي قىلدۇرۇپ زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنى ئىش كۈنىنىڭ مەلۇم بىر قىسمى بىلەن چەكلەپ قويالايدىغان بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. بىراق، ئەگەر قوشۇمچە قىممەت ھەرىكىتىگە دىققەت قىلىدىغان بولساق، بۇنداق يۈزەكى ئوخشاشلىق كۆزدىن غايىپ بولىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋۇجۇدقا كېلىپ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي شەكلىگە ئايلانغان ئەھۋال ئاستىدا، پەقەت قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ ئۆسۈشىگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ قالسىلا، مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت بىلەن نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ پەرقىنى ھېس قىلغىلى بولىدۇ. ئىش كۈنىگە ئۇنىڭ قىممىتى بويىچە ھەق بېرىلىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا، بىز تۆۋەندىكىدەك تاللاشقا دۇچ كېلىپ قالىمىز: ئەگەر ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ۋە ئەمگەكنىڭ نورمال سىجىللىقى بېكىتىلگەن بولسا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى پەقەت ئىش كۈنىنى مۇتلەق ئۇزارتىش ئارقىلىقلا ئاشۇرغىلى بولىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئەگەر ئىش كۈنىنىڭ چېگرىسى بېكىتىلگەن بولسا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى پەقەت ئىش كۈنىنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمىنى يەنى زۆرۈر ئەمگەك بىلەن ئوشۇق ئەمگەكنىڭ نىسپىي مىقدارىنى ئۆزگەرتىش ئارقىلىقلا ئاشۇرغىلى بولىدۇ، ھالبۇكى بۇنداق ئۆزگىرىش ئىش ھەققى ئەمگەك كۈچى قىممىتىدىن تۆۋەنلەپ كەتمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ياكى ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئۆزگىرىشىنى

ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ.

ئەگەر ئىشچى ئۆزىنىڭ پۈتۈن ۋاقتىنى ئۆزى ۋە ئۆز ئائىلىسىنى قامداش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىشقا توغرا كەلسە، ئۇنداقتا ئۇنىڭ ئۈچىنچى شەخس ئۈچۈن ھەقسىز ئىشلەشكە ۋاقتى چىقمايدۇ. مەلۇم دەرىجىگە يەتكەن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بولمىسا، ئىشچىنىڭ ئۆز ئىختىيارىدىكى بۇنداق ۋاقتى بولمايدۇ، بۇنداق ئارتۇقچە ۋاقتى بولمىسا قوشۇمچە ئەمگەكمۇ بولمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن كاپىتالىستلارنىڭ بولۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ بىلەن بىللە قۇلدارلارنىڭمۇ، فېئودال ئاقسۆڭەكلەرنىڭمۇ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس، قىسقىسى، چوڭ مۈلۈكدارلار سىنىپىنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.(1)

شۇنىڭ ئۈچۈن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ تەبىئىي ئاساسى بار دېيىشكە بولىدۇ. بىراق، بۇ ئەڭ ئادەتتىكى مەنىدىن ئېلىپ ئېيتىلغان سۆز بولۇپ، بىر ئادەمنىڭ ئۆزىنىڭ مەۋجۇدلۇقىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەكتىن ئۆزىنى قۇتۇلدۇرۇشقا ھەمدە ئۇنى باشقا بىر ئادەمگە يۈكلىشكە مۇتلەق تەبىئىي توسالغۇ بولمايدۇ، خۇددى شۇنىڭدەك مەسىلەن، بىر ئادەمنىڭ باشقا بىر ئادەمنىڭ گۆشىنى ئىستېمال قىلىشىغا كاشىلا بولىدىغان مۇتلەق تەبىئىي توسالغۇ يوق(1a). بەزىدە يۈز بەرگەن ئەھۋاللارغا ئوخشاش، ھەر خىل سىرلىق قاراشلارنى بۇنداق تەبىئىي يۈز بەرگەن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىلەن باغلاشقا

---

(1) «كاپىتالىستىك كارخانىچىنىڭ ئالاھىدە سىنىپ سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ ئۆزى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىلەن باغلىق بولىدۇ.»(رامساي «بايلىقنى تەقسىملەش توغرىسىدا»206 ـبەت) «ئەگەر ھەر بىر ئادەمنىڭ ئەمگىكى پەقەت ئۆزىنىڭ ئوزۇق-تۈلۈكىنى ئىشلەپچىقىرىشقا يەتسە، ئۇ ۋاقىتتا ھېچقانداق مۈلۈك بولمىغان بولاتتى.»(راۋېنستون «زايوم تۈزۈمى ۋە ئۇنىڭ تەسىرى توغرىسىدا»14 ـبەت)

(1a) يېقىنقى ئىستاتىستىكىدىن قارىغاندا، يەر شارىدا تەكشۈرۈلۈپ چىقىلغان رايونلاردىلا كەم دېگەندە 4 مىليون ئادەم گۆشى يەيدىغان ئادەم بار ئىكەن.



ھەرگىز بولمايدۇ. پەقەت ئىنسانىيەت ئەمگەك ئارقىلىق ئەڭ دەسلەپكى ھايۋان ھالىتىدىن قۇتۇلۇپ چىققاندىلا، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئەمگىكى مەلۇم دەرىجىدە ئىجتىمائىيلاشقان ۋاقىتتىلا، بىر ئادەمنىڭ ئوشۇق ئەمگىكى باشقا بىر ئادەمنىڭ ياشىشى ئۈچۈن شەرت بولىدىغان شارائىت ئاندىن پەيدا بولىدۇ. مەدەنىيەتنىڭ باشلانغۇچ باسقۇچلىرىدا، ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئىنتايىن تۆۋەن ئىدى، بىراق ئېھتىياجمۇ ناھايىتى تۆۋەن ئىدى، ئېھتىياج—ئېھتىياجنى قاندۇرۇش ۋاسىتىلىرى بىلەن بىللە راۋاجلىنىدۇ ھەمدە مۇشۇ ۋاسىتىلەرگە تايىنىپ راۋاجلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن، مەدەنىيەتنىڭ باشلانغۇچ مەزگىللىرىدە، جەمئىيەتتىكى باشقىلارنىڭ ئەمگىكىگە تايىنىپ تۇرمۇش كەچۈرىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم ئادەملەرنىڭ سانىنى بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ سانى بىلەن سېلىشتۇرغاندا ھېچنېمىگە ئەرزىمەيدۇ. ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، بۇ بىر قىسىم ئادەملەرنىڭ نىسپىي ۋە مۇتلەق مىقدارى كۆپىيىپ بارىدۇ.(2) ئۇنىڭدىن باشقا، كاپىتال مۇناسىۋىتى ئۇزاق مۇددەتلىك تەرەققىيات جەريانىنىڭ مەھسۇلى بولۇش سۈپىتى بىلەن ئىقتىسادىي تۇپراقتا ۋۇجۇدقا كېلىدۇ. كاپىتال مۇناسىۋىتىنىڭ ئاساسى ۋە باشلىنىش نۇقتىسى بولغان ھازىرقى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى تەبىئەتنىڭ ئىلتىپاتى ئەمەس، بەلكى نەچچە يۈز مىڭ يىللىق تارىخنىڭ ئىلتىپاتى.

ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ھالىتىنىڭ تەرەققىيات دەرىجىسىنى قويۇپ تۇرساق، ئۇنىڭدا ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى تەبىئىي شارائىت بىلەن ئۆزئارا مۇناسىۋەتلىك بولۇپ چىقىدۇ. بۇ تەبىئىي شارائىتلارنى پۈتۈنلەي

---

(2) «ئامېرىكىدىكى مەدەنىيلەشمىگەن ئىندىئانلار ھەممىسى دېگۈدەك ئەمگەكچىلەرگە مەنسۇپ، 99% نەرسە ئەمگەكچىلەرگە تەۋە بولىدۇ؛ ئەنگلىيىدە ئىشچىلار ئەزەلدىن مەھسۇلاتنىڭ 2/3 گىمۇ ئېرىشەلمىگەن.» («شەرقىي ھىندىستان سودىسىنىڭ ئەنگلىيىگە كەلتۈرىدىغان پايدىسى» 72ـ، 73 بەت)

ئادەمنىڭ ئۆز تەبىئىتىگە(مەسىلەن، ئىرقىي قاتارلىقلارغا) ۋە ئادەمنىڭ ئەتراپىدىكى تەبىئەتكە يىغىنچاقلاش مۇمكىن. تاشقى دۇنيادىكى تەبىئىي شارائىتنى ئىقتىسادىي جەھەتتىن ئىككى چوڭ تۈرگە ئايرىشقا بولىدۇ: تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن ئىبارەت تەبىئىي بايلىقلار، مەسىلەن: مۇنبەت تۇپراق، بېلىق جىق سۇ دائىرىسى قاتارلىقلار؛ ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن ئىبارەت تەبىئىي بايلىقلار، مەسىلەن: بۇژغۇنلاپ چۈشۈۋاتقان شارقىراتمىلار، پاراخوت قاتنىيالايدىغان دەريالار، ئورمان، مېتال، كۆمۈر قاتارلىقلار. مەدەنىيەتنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە، بىرىنچى تۈركۈمدىكى تەبىئىي بايلىقلار ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ؛ بىر قەدەر يۇقىرى تەرەققىيات باسقۇچىغا كەلگەندە، ئىككىنچى تۈركۈمدىكى تەبىئىي بايلىقلار ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيە بىلەن ھىندىستاننى ياكى قەدىمكى دۇنيادىكى ئافىنا بىلەن كورىنتنى قارا دېڭىز ياقىسىدىكى دۆلەتلەر بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرسەكلا بولىدۇ.

قاندۇرۇلۇشى مۇتلەق زۆرۈر بولغان تەبىئىي ئېھتىياجلارنىڭ مىقدارى قانچىكى ئاز بولسا، تۇپراقنىڭ مۇنبەتلىكى قانچىكى ياخشى بولسا، ھاۋا كىلىماتى قانچىكى ياخشى بولسا، ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ھاياتىنى ساقلاش ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىش ۋاقتى شۇنچە ئاز بولىدۇ. دېمەك، ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن قىلىۋاتقان ئەمگىكىدىن سىرت، باشقىلارغا قىلىدىغان ئوشۇق ئەمگىكى بارغانسېرى كۆپ بولۇشى مۇمكىن. دىدوروس قەدىمكى زاماندىكى مىسىرلىقلار توغرىسىدا مۇنداق دېگەنىدى:

«ئۇلارنىڭ پەرزەنتلىرىنى تەربىيىلەشكە سەرپ قىلغان كۈچى ۋە ئىشلەتكەن خىراجىتىنىڭ ئازلىقىغا ئادەمنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمەيدۇ. ئۇلار بالىلىرىغا ناھايىتى ئاددىيلا تاماق قىلىپ بېرىدۇ؛ ھەتتا پاپۇرۇسنىڭ يىلتىز تەرىپىنى ئوتقا قاقلاپ بالىلىرىغا يېگۈزىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا سازلىقلاردىكى ئۆسۈملۈكلەرنىڭ يىلتىزى ۋە غوللىرىنى يېگۈزىدۇ، بەزىلىرىنى خام يېگۈزىدۇ، بەزىلىرىنى پىشۇرۇپ ياكى ئوتقا قاقلاپ يېگۈزىدۇ. ھاۋا كىلىماتى ئىنتايىن ئىسسىق بولغاچقا، بالىلارنىڭ كۆپىنچىسى ئاياغ كىيمەي ۋە كىيىم كىيمەي يۈرىدۇ. شۇڭا ئاتا-ئانىنىڭ بىر پەرزەنتنى بېقىشقا سەرپ قىلغان خىراجىتى 20 دراخمىدىن ئاشمايدۇ. مىسىردا ئاھالىنىڭ شۇنچە كۆپ بولۇشىغا ھەممىدە ئاشۇنداق كۆپ ھەيۋەتلىك قۇرۇلۇشلارنى سېلىشقا ئىمكان بەرگەن سەۋەبمۇ ئاساسەن ئەنە شۇنىڭدىن ئىبارەت.(3)



نۇرغۇن بالىلار يالىڭاچ-يالاڭغىداق يۈرۈۋېرىدۇ. شۇڭا ئاتا-ئانىنىڭ بىر پەرزەنتنى بېقىشقا سەرپ قىلغان خىراجىتى 20 دراخمىدىن ئاشمايدۇ. مىسىردا ئاھالىنىڭ شۇنچە كۆپ بولۇشىغا ھەمدە ئاشۇنداق كۆپ ھەيۋەتلىك قۇرۇلۇشلارنى سېلىشقا ئىمكان بەرگەن سەۋەبمۇ ئاساسەن ئەنە شۇنىڭدىن ئىبارەت.(3)

بىراق قەدىمكى مىسىردا مۇشۇنداق بۈيۈك قۇرۇلۇشلارنى سېلىشقا مىسىردا ئاھالە كۆپ دېگەندىن كۆرە، ئاشۇ ئاھالىنىڭ كۆپ قىسمىنى بۇ قۇرۇلۇشنى سېلىشقا ئورۇنلاشتۇردى دېگەن تۈزۈك. يەككە ئىشچىنىڭ زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى قانچە ئاز بولسا، ئۇنىڭ يارىتىدىغان ئوشۇق ئەمگىكى شۇنچە كۆپ بولىدۇ؛ ئوخشاشلا ئىشچى ئاھالىسى ئىچىدە زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن تەلەپ قىلىنىدىغان ئاھالە قانچە ئاز بولسا، باشقا ئىشلارغا ئىشلىتىش مۇمكىن بولغان ئاھالە شۇنچە كۆپ بولىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئالدىنقى شەرتكە ئايلانغان ھامان، باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ۋە ئىش كۈنىنىڭ مۇئەييەن ئۇزۇنلۇقى ساقلىنىپ قالغان ئەھۋال ئاستىدا، ئوشۇق ئەمگەك مىقدارى ئەمگەكنىڭ تەبىئىي شارائىتىغا بولۇپمۇ تۇپراقنىڭ مۇنبەتلىكىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. بىراق ئەكسىچە ئەڭ مۇنبەت تۇپراق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ راۋاج تېپىشىغا ئەڭ ماس كېلىدۇ دېگىلى ھەرگىز بولمايدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئادەمنىڭ تەبىئەتنى بويسۇندۇرۇشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. ئىنتايىن سېخى تەبىئەت «خۇددى كىچىك بالىنىڭ قولىدىن يېتىلەپ ماڭغاندەك، ئادەمنى يېتىلەپ يۈرىدۇ»[385] . بۇ تەبىئەت ئادەمنىڭ ئۆز تەرەققىياتىنى تەبىئىي زۆرۈرىيەتكە ئايلاندۇرمايدۇ.(4) كاپىتالنىڭ ۋەتىنى ئۆسۈملۈكلىرى كۆپ

---

(3) دىدوروس «تارىخشۇناسلىق ھەققىدە» 1-توم 80-باب.

(4) «ئالدىنقىسى «تەبىئىي بايلىق» ناھايىتى مول ۋە ئىنتايىن پايدىلىق بولغان ۋاقىتتا، ئادەمنى

تروپىك بەلباغ ئەمەس، بەلكى مۆتىدىل بەلباغ. ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ تەبىئىي ئاساسىنى تۇپراقنىڭ مۇتلەق مۇنبەتلىكى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ پەرقلىقلىقى بىلەن ئۇنىڭ تەبىئىي مەھسۇلاتىنىڭ كۆپ خىللىقى شەكىللەندۈرىدۇ ھەمدە ئادەم تۇرىدىغان تەبىئىي مۇھىتنىڭ ئۆزگىرىشى ئارقىلىق، ئۇلارنىڭ ئۆز ئېھتىياجى، ئىقتىدارى، ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك ئۇسۇلىنى كۆپ خىللىقا يۈزلەندۈرۈشكە تۈرتكە بولىدۇ. تەبىئەت كۈچىنى ئىجتىمائىي ئاساستا كونترول قىلىش ئارقىلىق تەبىئەت كۈچىدىن تېجەشلىك پايدىلىنىش، ئادەم كۈچى بىلەن قۇرۇلغان زور كۆلەملىك قۇرۇلۇشلار ياردىمى بىلەن تەبىئەت كۈچىنى ئىگىلەش ياكى ئۇنى بويسۇندۇرۇشتىن ئىبارەت بۇنداق مۇقەررەرلىك سانائەت تارىخىدا ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدۇ. مەسىلەن، مىسىر(5)، لومباردىيە،

پەرۋاسىز، ھاكاۋۇر، چېچىلاڭغۇ قىلىپ قويىدۇ. لېكىن كېيىنكىسى[ئادەم كۈچى بايلىقى] ئادەمنى ئېھتىياتچان، مول بىلىملىك، تېخنىكا جەھەتتىن پىشقان ۋە سىياسىي جەھەتتە قابىلىيەتلىك بولۇشقا مەجبۇرلايدۇ.»(«ئەنگلىيىنىڭ تاشقى سودىدىن تاپقان بايلىقى ياكى دۆلىتىمىزنىڭ تاشقى سودا پەرقى دۆلىتىمىزنىڭ بايلىقىنى ئۆلچەيدىغان ئۆلچەم»، لوندون سودىگىرى توماس ماننىڭ ئەسىرى. ئۇنىڭ ئوغلى جون مان ئاممىنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن بۇ كىتابنى چىقارغان،1669 -يىل لوندون نەشرى 181-، 182-بەتلەر) «مېنىڭچە، بىر مىللەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇلار ئولتۇراقلاشقان جايدىن نۇرغۇن تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە يېمەك-ئىچمەكنىڭ چىقىشى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئادەملەرنىڭ كىيىم-كېچەك ۋە ئۆيدىن غەم-ئەندىشە قىلماسلىقىدىنمۇ ئارتۇق چوڭ بەختسىزلىك بولماس... ئەلۋەتتە بۇنىڭ ئەكسى بولۇشىمۇ مۇمكىن. ئەمگەك سەرپ قىلىسىمۇ ھېچقانداق ھوسۇل بەرمەيدىغان يەر بىلەن ھېچقانداق ئەمگەك سەرپ قىلمايلا مول مەھسۇلات ئالغىلى بولىدىغان يەر ئوخشاشلا يامان.» [(ن. فوستېر] «نۆۋەتتىكى ئاشلىق باھاسىنىڭ قىممەت بولۇش سەۋەبى»1767 -يىل لوندون نەشرى،10 -بەت)

(5) نىل دەرياسىدىكى سۇ مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىش مەزگىلىنى ھېسابلاش زۆرۈر بولغانلىقتىن مىسىردا ئاسترونومىيە بارلىققا كەلگەن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا بۇ دېھقانچىلىققا رەھبەرلىك قىلىدىغان سالاھىيەتلىك مۇتىۋەللىيلەرنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن. «كۈن توختاش نۇقتىسى نىل دەرياسىنىڭ سۈيى ھەر يىلى كۆپىيىدىغان ۋاقىت بولغاچقا، مىسىرلىقلار مۇشۇ ۋاقىتنى ئالاھىدە ئېتىبار بىلەن كۈزىتىپ تۇرىدۇ... ئۇلار چوقۇم بۇ تروپىك يىلىنى بېكىتىپ، دېھقانچىلىقنى ئورۇنلاشتۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلار چوقۇم ئۇنىڭ قايتىپ كېلىشىدىكى ئېنىق



گوللاندىيە قاتارلىق جايلارنىڭ سۇ تىزگىنلەش قۇرۇلۇشى بۇنىڭغا مىسال بولالايدۇ. ياكى ھىندىستان، ئىران قاتارلىق جايلاردىكى كىشىلەر يەر سۇغىرىش ئۈچۈن سۈنئىي ئېرىق ياسىغان، بۇنىڭ بىلەن يەر ئۈچۈن زۆرۈر بولغان سۇنى يەتكۈزۈپ بېرىش بىلەنلا قالماي، تاغلاردىن لاتقا بىلەن بىللە مېنېرال ئوغۇتلارنىمۇ ئېقتىپ چۈشكەن. سۇ ئىنشائاتلىرىنى ياساش— ئەرەبلەر ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدىكى ئىسپانىيە بىلەن سىتسىلىيىنىڭ سانائەت جەھەتتىن گۈللىنىشىنىڭ سىرى ئەنە شۇ.(6)

ياخشى تەبىئىي شارائىت ئوشۇق ئەمگەك ئۈچۈن باشتىن-ئاخىر ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىدۇ، شۇنىڭ نەتىجىسىدە قوشۇمچە قىممەت ياكى قوشۇمچە مەھسۇلات بىلەن تەمىنلەشكىمۇ ئىمكانىيەت يارىتىپ بېرىدۇ، ئۇنىڭ رېئاللىققا ھەرگىز ئىمكانىيەت يارىتىپ بەرمەيدۇ. ئەمگەكنىڭ تۈرلۈك تەبىئىي شارائىتلىرىدا ئوخشاش بىر ئەمگەك مىقدارى ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەردە ئوخشاش بولمىغان ئېھتىياجنى قاندۇرىدۇ،(7) شۇنىڭ

بەلگىلەرنى ئاسماندىن ئىزدىشى لازىم ئىدى.»(گوۋېير «يەر شارىدىكى ئاپەتلىك ئۆزگىرىشلەر توغرىسىدا»، خوفېر تۈزگەن،1863 -يىل پارىژ نەشرى141 -بەت)

(6) سۇ بىلەن تەمىنلەشنى باشقۇرۇش— دۆلەت ھاكىمىيىتىنىڭ ھىندىستانغا بولغان ئۆزئارا ئالاقە باغلىمايدىغان ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىشىدىكى ماددىي ئاساسلاردىن بىرى. بۇ نۇقتىنى ھىندىستاندىكى مۇسۇلمان ھۆكۈمرانلار ئۇلارنىڭ ۋارىسلىرى بولغان ئەنگلىيىلىكلەردىن تېخىمۇ ياخشىراق چۈشىنىدۇ. بىز1866 -يىلى يۈز بەرگەن ئاچارچىلىقتا بېنگالنىڭ ئورىسسى رايونىدا بىر مىليوندىن ئارتۇق ھىندىنىڭ ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كەتكەنلىكىنى ئەسلەپ ئۆتسەكلا كۇپايە.

(7) «تەڭ مىقداردا ئەمگەك سەرپ قىلىپ، تەڭ مىقداردىكى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى تەڭ دەرىجىدە مول قىلىپ يەتكۈزۈپ بېرىدىغان ئىككى دۆلەت بولمايدۇ. ئادەم ئېھتىياجىنىڭ ئاز كۆپ بولۇشى شۇ ئادەم تۇرغان جايدىكى ھاۋا كىلىماتىنىڭ سوغۇق ياكى مۆتىدىل بولۇشىغا باغلىق بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئوخشىمىغان دۆلەتلەردىكى ئاھالىلەر شۇغۇللىنىۋاتقان ھەر خىل كەسىپلەرنىڭ نىسبەتى چوقۇم ئوخشاش بولمايدۇ، بۇنداق پەرقنىڭ دەرىجىسىنى پەقەت ئىسسىق-سوغۇقلۇق دەرىجىسىگە ئاساسەن ھۆكۈم قىلغىلى بولىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنداق بىر ئومۇمىي خۇلاسە چىقىرىش مۇمكىنكى: مەلۇم مىقداردىكى ئادەملەرنىڭ تۇرمۇش ئېھتىياجىنى قامداشقا كېتىدىغان ئەمگەك مىقدارى ھاۋا كىلىماتى سوغۇق جايلاردا كۆپ، ئىسسىق جايلاردا ئاز

ئۈچۈن، باشقا شارائىتلار ئوخشاش بولغان ئەھۋال ئاستىدا، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى تۈرلۈك بولىدۇ. بۇ تەبىئىي شارائىتلار پەقەت تەبىئىي چەك بولۇش سۈپىتى بىلەن ئوشۇق ئەمگەككە تەسىر كۆرسىتىدۇ، يەنى ئۇلار باشقىلار ئۈچۈن قىلىنىدىغان ئەمگەكنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ. سانائەت قانچە تەرەققىي قىلسا، بۇ تەبىئىي چەك شۇنچە كەينىگە سۈرۈلىدۇ. غەربىي ياۋروپا جەمئىيىتىدە، ئىشچى ئۆزىنىڭ ياشىشى ئۈچۈن ئەمگەك قىلىش ئىجازىتىنى پەقەت ئوشۇق ئەمگەككە تايىنىپ سېتىۋالىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاسانلا قوشۇمچە مەھسۇلات بىلەن تەمىنلەش ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ تەبىئىي خاراكتېرى ئوخشايدۇ دەيدىغان خاتا تۇيغۇ پەيدا بولۇپ قالىدۇ. (8) بىراق بىز ئاسىيا تاقىم ئاراللىرىنىڭ شەرقىي ئاراللىرىدىكى ئاھالىلەرنى مىسالغا ئېلىپ باقايلى. ئۇ يەرلەردىكى ئورمانلىقتا ياۋا ساگو دەرىخى ئۆسىدىكەن.

«ئاھالىلەر بۇ ساگو دەرىخىنى تېشىپ، دەرەخنىڭ مېغىزىنىڭ پىشقانلىقىنى بىلگەندىن كېيىن دەرەخنى كېسىدۇ، ئۇنى نەچچە بۆلەككە بۆلۈپ مېغىزىنى كولاپ ئېلىپ، ئۇنى سۇ بىلەن ئارىلاشتۇرىدۇ، سۈيى سۈزۈلگەندىن كېيىن، ئىستېمال قىلىشقا تامامەن بولىدىغان ساگو ئۇنى بولۇپ چىقىدۇ. بىر تۈپ ساگو دەرىخىدىن 300 قاداق ساگو ئۇنى چىقىدۇ، بەزىدە 500دىن 600 قاداققىچە چىقىدۇ. بىز ئورمانلىققا ئوتۇن كەسكىلى بارغاندەك، ئۇ يەردىكى ئاھالىلەرمۇ ئورمانلىققا ساگو ئۇنى ياسىۋېلىش ئۈچۈن بارىدۇ.»(9)

## شەرقىي ئاسىيادىكى ساگو ئۇنى ياسىۋالغۇچىلار ئۆزىنىڭ پۈتۈن

تەلەپ قىلىنىدۇ، چۈنكى ئالدىنقى خىلدىكى جاينى كېيىنكى خىلدىكى جاي بىلەن سېلىشتۇرساق، كىشىلەر كۆپ كىيىم-كېچەككە موھتاج بولۇپلا قالماستىن، بەلكى يەرنىمۇ تېخىمۇ ياخشى تېرىشقا توغرا كېلىدۇ.» («تەبىئىي ئۆسۈم نىسبىتىنى پەكىتىشنىڭ سەۋەبى توغرىسىدا» 1750-يىل لوندون نەشرى، 59-بەت) بۇ دەۋر بۆلگۈچ ئىمزاسىز ئەسەرنىڭ ئاپتورى ج.مېسسى. بولۇپ، يۇم ئۆزىنىڭ ئۆسۈم نەزەرىيىسىگە مۇشۇ ئەسەردە ئېرىشكەن.

(8) «ھەرقانداق ئەمگەك «دېمەك بۇمۇ شەھەر ئاھالىسىنىڭ ھوقۇقى ۋە مەجبۇرىيىتى» جەزمەن ئازراق بولسىمۇ قوشۇمچە مىقدار قالدۇرۇشى كېرەك.»(پرودون)[386]

(9) ف.ساۋۇ «يەر، ئۆسۈملۈك ۋە ئادەم» لېيپسىگ 2-نەشرى، 148-بەت.



ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ھەپتىسىگە 12 سائەت ئىشلەيدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. تەبىئەت ئۇلارغا نۇرغۇن بوش ۋاقىتنى بىۋاسىتە ئىلتىپات قىلغان. ئۇ بۇ بوش ۋاقىتتا ئۆزى ئۈچۈن ئۈنۈملۈك پايدىلىنىشتا بىر قانچە تارىخىي شارائىتقا موھتاج بولىدۇ؛ ئۇ بۇ بوش ۋاقىتنى باشقىلار ئۈچۈن ئوشۇق ئەمگەك قىلىشقا سەرپ قىلسا سىرتنىڭ مەجبۇرلىشىغا موھتاج بولىدۇ. ئەگەر ئۇ يەردە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش پەيدا بولغان بولسا، بۇ سەممىمىي ئادەمگە بىر ئىش كۈنىنىڭ مەھسۇلاتىغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن، ھەر ھەپتىدە ئالتە كۈن ئىشلەشكە توغرا كېلىدۇ. ھازىر ئۇ نېمە ئۈچۈن ھەر ھەپتىدە ئالتە كۈن ئىشلەيدۇ ياكى نېمە ئۈچۈن بەش كۈنلۈك ئوشۇق ئەمگەك ئىشلىشى لازىم بولىدۇ دېگەننى تەبىئەتنىڭ ئىلتىپاتى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدۇ. ئۇ پەقەت ئۇنىڭ زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ھەپتىدە بىر كۈن بىلەن چەكلەنگەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. بىراق ئۇنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى قانداقلا بولمىسۇن ئىنسانىيەت ئەمگىكىنىڭ مەلۇم سىرلىق خۇسۇسىيىتىدىن پەيدا بولغان ئەمەس.

تارىخىي يوسۇندا تەرەققىي قىلغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىگە ئوخشاش، تەبىئەتنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچراۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىمۇ ئەمگەكنى بىرلەشتۈرگەن كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

رىكاردو ئەزەلدىن قوشۇمچە قىممەتنىڭ كېلىپ چىقىشىنى نەزەردە تۇتقان ئەمەس. ئۇ قوشۇمچە قىممەتنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىگە خاس نەرسە دەپ قارايدۇ، ھالبۇكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئۇنىڭ نەزىرىدە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەبىئىي شەكلىدىن ئىبارەت. ئۇ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئۈستىدە توختالغاندا، ئۇنىڭ ئىچىدىن قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەۋجۇت بولۇش سەۋەبىنى ئىزدىمەستىن، بەلكى قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى بەلگىلەپ

بېرىدىغان سەۋەبنى ئىزدەيدۇ. ئەكسىچە، ئۇنىڭ ئىقتىسادچىلار پايدىنى (قوشۇمچە قىممەت دەپ بىلىش كېرەك) ھاسىل قىلغۇچى ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىدۇر دەپ ئاشكارا جاكارلايدۇ. بۇ ھەرھالدا سودا ھېرىسمەنلىرىگە قارىغاندا ئالغا ئىلگىرىلىگەنلىك، چۈنكى سودا ھېرىسمەنلىرى مەھسۇلاتنىڭ باھاسى شۇ مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كەتكەن چىقىمدىن ئېشىپ كەتكەندىن كېيىن شەكىللەنگەن قالدۇق بولسا ئالماشتۇرۇش داۋامىدا، مەھسۇلاتنى ئۆز قىممىتىدىن يۇقىرى باھادا سېتىش داۋامىدا پەيدا بولغان دەپ قارايدۇ. بىراق بۇ مەسىلىنى رىكاردو ئىقتىسادچىلەرمۇ[72] ئۆزلىرىنى چەتكە ئېلىپ ھەل قىلمىدى.[387] بۇ بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلار ئەمەلىيەتتە توغرا ھۆكۈم قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولسىمۇ، ئۇلار قوشۇمچە قىممەتنىڭ كېلىپ چىقىش مەنبەسىدىن ئىبارەت بۇ پارتلاش خاراكتېرلىك مەسىلىنى ھەددىدىن ئارتۇق چوڭقۇرلاپ تەتقىق قىلىشنىڭ ئىنتايىن خەۋپلىك ئىكەنلىكىنى چۈشىنىدۇ. ئەمما رىكاردودىن يېرىم ئەسىر كېيىن جون. ستيۇئارت مىل ئەپەندى خۇنۇك ھالدا ئەڭ دەسلەپتە رىكاردونىڭ تەلىماتىنى چاكىنىلاشتۇرغانلارنىڭ كونا نەيرەڭلىرىنى تەكرارلىدى، ئۇ بۇنى رەسمىي يوسۇندا سودا ھېرىسمەنلىرىدىن دانا دەپ جاكارلىدى، بۇنىڭغا بىز نېمە دەيمىز؟

مىل مۇنداق دەيدۇ:

«پايدىنىڭ كېلىپ چىقىش سەۋەبى شۇكى، ئەمگەك ئارقىلىق ئىشلەپچىقارغان نەرسە ئەمگەكنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئېھتىياجلىق بولغان نەرسىدىن كۆپ بولىدۇ.»

بۇ پەقەت قايتا تەكرارلانغان كونا سۆز؛ بىراق مىل يەنە ئۆزىنىڭ بەزى نەرسىلىرىنى قوشماقچى.



«ياكى بۇ كۆز قاراشنى باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، كاپىتالنىڭ پايدا بېرىش سەۋەبى شۇكى، يېمەك-ئىچمەك، كىيىم-كېچەك، خام ئەشيا ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا كەتكەن ۋاقىت ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا كەتكەن ۋاقىتتىن ئۇزۇن بولىدۇ.»

مىل بۇ يەردە ئىش ۋاقتىنىڭ داۋاملىشىشى بىلەن ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ مەۋجۇت بولۇش ۋاقتىنىڭ داۋاملىشىشىنى ئارىلاشتۇرىۋەتكەن. بۇ نۇقتىئىنەزەردىن قارىغاندا، بولكىچى خوجايىن مەڭگۈ ياللانما ئىشچىلىرىدىن ماشىنىسازلىق خوجايىنىغا ئوخشاش پايدىغا ئېرىشەلمەيدۇ، بەلكى بولكىچى خوجايىننىڭ مەھسۇلاتى پەقەت بىر كۈنلا داۋاملىشىدۇ، ماشىنىسازلىق خوجايىننىڭ مەھسۇلاتى 20 يىل ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئۇزۇن ۋاقىت داۋاملىشىدۇ. تەبىئىيكى، ئەگەر قۇش ئۇۋىسىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ۋاقتى ئۇۋا ياساشقا كەتكەن ۋاقىتتىن ئۇزۇن بولمىسا، قۇشلارمۇ ئۇۋىنى كېرەك قىلمىغان بولاتتى.

بۇ تۈپ ھەقىقەت مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەندىن كېيىن، مىل ئۆزىنىڭ سودا ھېرىسمەنلىرىدىن دانالىقىنى مۇئەييەنلەشتۈرىدۇ:

«شۇنىڭ ئۈچۈن بىز پايدىنىڭ ئالماشتۇرۇشتىن ئىبارەت تەسادىپىي ئىشتىن كەلگەن بولماستىن، بەلكى ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىدىن كەلگەنلىكىنى، ئالماشتۇرۇشنىڭ يۈز بېرىش-بەرمەسلىكىدىن قەتئىينەزەر بىر دۆلەتنىڭ ئومۇمىي پايدىسى ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بىلەن بەلگىلىنىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز. ئەگەر كەسىپلەرنىڭ ئايرىمىسى بولمىسا، ئۇنداقتا سېتىۋېلىشمۇ، سېتىشمۇ بولمايدۇ، بىراق پايدا بۇرۇنقىدەكلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋېرىدۇ.»

شۇنداق بولغاندا، بۇ يەردىكى ئالماشتۇرۇش، سېتىش ۋە سېتىۋېلىشتىن ئىبارەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇ ئومۇمىي شەرتلىرى پۈتۈنلەي تاسادىپىي ئىش دەپ ھېسابلىنىدىكەن ھەمدە ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىش بولمىسىمۇ پايدا بۇرۇنقىدەك مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋېرىدىكەن-دە!

ئۇ داۋاملىق يەنە مۇنداق دەيدۇ:

«ئەگەر بىر دۆلەتتىكى بارلىق ئىشچى ئىشلەپچىقارغان نەرسە ئۇلارنىڭ ئومۇمىي مائاشىنىڭ 20%تىن ئېشىپ كەتسە، ئۇنداقتا تاۋار باھاسى سەۋىيىسىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر پايدا ھامان20% بولىدۇ.»

بۇ، بىر تەرەپتىن، مەنداش سۆزلەرنىڭ تەكرارلىنىشى بولدى، چۈنكى ئىشچىلار ئۆز كاپىتالىستلىرى ئۈچۈن 20% قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلسا، پايدا بىلەن ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت تەبىئىي ھالدا 20:100 بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، پايدا «ھامان 20% بولىدۇ» دېيىش تامامەن خاتا. ئۇ مۇقەررەر ھالدا 20%تىن ئاز بولىدۇ، چۈنكى پايدا ئاۋانسلانغان كاپىتالنىڭ ئومۇمىي سوممىسى بويىچە ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن، كاپىتالىست 500 فوند ستېرلىڭ ئاۋانسلىغان، جۈملىدىن 400 فوند ستېرلىڭنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئۈچۈن، 100 فوند ستېرلىڭنى ئىش ھەققى ئۈچۈن ئاۋانسلىغان بولسۇن. قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى يۇقىرىدا پەرەز قىلىنغاندەك 20% دەپ تۇرايلى، ئۇنداقتا پايدا نىسبىتى 20% بولماي بەلكى500 :20، يەنى 4% بولىدۇ.

تۆۋەندە مىلنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تۈرلۈك تارىخىي شەكىللىرىگە قانداق مۇئامىلە قىلغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان يەنە بىر ئاجايىپ دەلىلنى كۆرىمىز:

«مەن بارغانلا يەردە، ئاز ساندىكى ئىستىسنادىن باشقا، شەيئىنىڭ ھازىرقى ھالىتى ھەممە يەردە ھۆكۈمرانلىق ئورۇندا تۇرىدۇ، بۇ— كاپىتالىست بارلىق خىراجەتنى جۈملىدىن ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان خىراجەتلەرنى ئالدىن تۆلەيدۇ دەپ پەرەز قىلىپلا كەلدىم.»

ھازىرغىچە يەر شارىدا پەقەت ئىستىسنا بولۇش سۈپىتى بىلەن ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇپ كەلگەن ھالەتنى ھەممە يەردە مەۋجۇت ھالەت دەپ قاراش ھەقىقەتەن ھەيران قالارلىق خاتا تۇيغۇ! بىز يەنە



تۆۋەندىكىلەرگە قاراپ باقايلى. مىل «كاپىتالىستنىڭ بۇنداق قىلىشىدا مۇتلەق زۆرۈرىيەت يوق»[388] دەپ خۇشاللىق بىلەن ئېتىراپ قىلىدۇ. ئىش دەل بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ.

«ئەگەر ئىشچى بارلىق خىزمىتىنى ئورۇنداشتىن ئىلگىرى، مۇشۇ مەزگىللىك تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان مەبلەغقە ئىگە بولسا، ئۇ بارلىق ئەمگىكىنى تۈگەتكەندىن كېيىن ئاندىن ئىش ھەققىنى ئالغان بولاتتى، ھەتتا پۈتۈن ئىش ھەققىنى شۇ چاغدا ئالغان بولاتتى. بىراق بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، ئۇ مەلۇم دەرىجىدە كاپىتالىستقا ئايلىنىپ قالغان بولىدۇ. چۈنكى ئۇ مەبلەغنى كارخانىغا سېلىپ، كارخانا باشقۇرۇشقا كېرەكلىك بىر قىسىم مەبلەغنى بېرىپ تۇرغان بولدى-دە.»

مىل ئوخشاشلا، ئۆزى ئۈچۈن تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىلا ئەمەس، بەلكى ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىمۇ بېرىپ تۇرغان ئىشچى ئەمەلىيەتتە ئۆزى ئۆزىنىڭ ياللانما ئىشچىسى بولىدۇ، دېمەك ئېيتالايدۇ ياكى خوجايىن ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۆزى ئۈچۈنلا ھاشارنى ئورۇندايدىغان ئامېرىكا دېھقانلىرى ئۆزى ئۆزىنىڭ قۇلى دېيەلەيدۇ.

مىل كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مەۋجۇت بولمىغان تەقدىردىمۇ ئۇ ھامان مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، دەپ ناھايىتى ئوچۇق دەلىللەپ بولغاندىن كېيىن، ئۇ يەنە لوگىكىغا تامامەن ئۇيغۇن ھالدا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مەۋجۇت بولغان تەقدىردىمۇ ئۇ مەۋجۇت بولماي قالىدۇ دېگەننى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

«ھەتتا ئالدىنقى ھالدىمۇ ‹يەنى كاپىتالىست ياللانما ئىشچىنىڭ پۈتۈن تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئۇنىڭغا ئاۋانسلىغاندىمۇ›، بىز بىر خىل نۇقتىئىينەزەر ئاساسىدا‹يەنى ئۇلارنى كاپىتالىست دەپ بىلىپ› ئىشچىلارنى تەكشۈرۈشىمىز مۇمكىن.» «چۈنكى ئۇ ئۆز ئەمگىكىنى بازار باھاسىدىن تۆۋەن‹!› بېرىدۇ، شۇڭلاشقا ئۇ ئۇنىڭدىكى ئوشۇق مىقدارنى‹؟›، گويا ئۆزىنىڭ كارخانا خوجايىنىغا ئاۋانس قىلىپ بەرگەن بولىدۇ...»(9a)

(9a) ج. ستيۇئارت. مىل «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 252-، 253-بەتلەر.—[يۇقىرىقى ھەرپىنى ئابزاس «كاپىتال»نىڭ فرانسۇزچە نەشرىدىن ئېلىندى.— ف. ئې]

ئەمەلىيەتتە ئىشچىلار بىر ھەپتىدە ياكى باشقا بىر مەزگىل ئىچىدە ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى كاپىتالىستقا ھەقسىز ئاۋانس قىلىپ بېرىدۇ، ئاندىن كېيىن ھەپتە ئاخىرلاشقاندا ياكى باشقا بىر مەزگىل ئاخىرلاشقان ۋاقىتتا ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنىڭ بازار باھاسىغا ئېرىشەلەيدۇ؛ مىلىنىڭ قارىشىچە مۇشۇ نەرسە ئىشچىنى كاپىتالىستقا ئايلاندۇرۇپ قويارمىش! تەكشى يەردىكى بىر دۆۋە توپىمۇ قارىماققا ئېدىر بولۇپ كۆرۈنىدۇ؛ ھازىرقى زامان بۇرژۇئا چاكىنىلىرىنى ئۇنىڭ «بۈيۈك مۇتەپەككۇر»لىق سەۋىيىسىدىن ئۆلچىگىلى بولىدۇ.



# 15-باب
# ئەمگەك كۈچى باھاسىنىڭ ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ مىقدارىدىكى ئۆزگىرىش

ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئادەتتە ئىشچىنىڭ ئوتتۇرىچە زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. بۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىدە شەكىل جەھەتتە ئۆزگىرىش بولغان بىلەن، بىراق مۇئەييەن بىر جەمئىيەتنىڭ مۇئەييەن بىر دەۋرىدە ئۇلارنىڭ مىقدارى ئۆزگەرمەيدۇ، شۇڭا ئۇنى ئۆزگەرمەس مىقدار دەپ قاراشقا بولىدۇ. ئۆزگىرىدىغىنى مۇشۇ مىقدارنىڭ قىممىتى. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى يەنە ئىككى ئامىل بەلگىلەيدۇ. بىرى ئەمگەك كۈچىنى راۋاجلاندۇرۇشقا قىلىنىدىغان چىقىم بولۇپ، بۇنداق چىقىم ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ؛ يەنە بىرى، ئەمگەك كۈچى جەھەتتىكى تەبىئىي پەرق، يەنى ئەر ئەمگەك كۈچى بىلەن ئايال ئەمگەك كۈچى ئوتتۇرىسىدىكى، قۇرامىغا يەتكەنلەر بىلەن قۇرامىغا يەتمىگەنلەر ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى كۆرسىتىدۇ. مۇشۇ ئوخشىمىغان ئەمگەك كۈچلىرىنى ئىشلىتىش (بۇنىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بەلگىلەيدۇ) ئىشچىلار ئائىلىسىدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا ۋە قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنىڭ قىممىتىدە ناھايىتى چوڭ پەرقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، بىراق تۆۋەندىكى تەتقىقاتتا بۇ ئىككى ئامىلنى قويۇپ تۇرىمىز.(9b)

(9b) 281-بەتتە تەتقىق قىلماقچى بولغان ئەھۋالمۇ بۇ يەردە تەبىئىيلا قايرىپ قويۇلغان. [3 نەشرىگە ئىزاھ— ف. ئې]

(1) مۇشۇ تومنىڭ 602-603-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن

بىز: 1. تاۋارلار ئۆزىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىلىدۇ؛ 2. ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى بەزىدە ئۆز قىممىتىدىن يۇقىرى بولۇشى مۇمكىن، بىراق ھەرگىز ئۆز قىممىتىدىن تۆۋەن بولمايدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى.

مۇشۇ پەرەز ئارقىلىق بىز ئەمگەك كۈچى باھاسىنىڭ ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسپىي مىقدارىنىڭ ئۈچ خىل ئەھۋالغا باغلىق بولىدىغانلىقىنى كۆرىمىز: 1. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ياكى ئەمگەكنىڭ تاشقى ئامىللىق مىقدارى بىلەن؛ 2. نورمال ئەمگەك سىجىللىقى ياكى ئەمگەكنىڭ ئىچكى ئامىللىق مىقدارى يەنى مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە مۇئەييەن مىقداردا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك بىلەن؛ 3. ئەڭ ئاخىرىدا، ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بىلەن باغلىق بولىدۇ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىنىڭ راۋاجلىنىش دەرىجىسىنىڭ ئوخشىماسلىقىغا قاراپ، تەڭ مىقداردىكى ئەمگەك ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە بىر قەدەر كۆپ ياكى بىر قەدەر ئاز مەھسۇلات مىقدارى بىلەن تەمسىللەيدۇ.① روشەنكى بۇ ئۈچ خىل ئامىل ھەرخىل ھەرياڭزا بىرىكىدۇ: ياكى بولمىسا ئۇنىڭ ئىچىدىكى بىر ئامىل ئۆزگەرمەي، قالغان ئىككى ئامىل ئۆزگىرىدۇ؛ ياكى بولمىسا ئىككى ئامىل ئۆزگەرمەي، بىر ئامىل ئۆزگىرىدۇ؛ ئاخىرىدا، ياكى بولمىسا ئۈچ ئامىل بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگىرىدۇ. بۇ ئامىللار بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگەرگەندە، ئۆزگىرىشنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى ۋە يۆنىلىشى سەۋەبىدىن تۈرلۈك بولىدۇ، بىرىكىشمۇ ھەرخىل ھەرياڭزا بولىدۇ. تۆۋەندە پەقەت بىر قانچە خىل ئاساسلىق بىرىكىش ئۈستىدە توختىلىمىز.

## I ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ۋە ئەمگەك سىجىللىقى ئۆزگەرمەيدۇ(مۇقىم بولىدۇ)، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگىرىدۇ

مۇشۇ پەرەز ئاساسىدا ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ۋە قوشۇمچە

① مۇشۇ تومنىڭ 591-609-بەتلىرىگە قاراڭ.—تۈزگۈچىدىن



قىممەتنى ئۈچ قانۇنىيەت بەلگىلەيدۇ:

بىرىنچى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ قانداق ئۆزگىرىشىدىن، شۇنىڭ بىلەن بىللە مەھسۇلات مىقدارىنىڭ ۋە يەككە تاۋار باھاسىنىڭ قانداق ئۆزگىرىشىدىن قەتئىينەزەر، مەلۇم ئۇزۇنلۇقتىكى ئىش كۈنى ھامان ئوخشاش قىممەتتىكى مەھسۇلاتتا ئىپادىلىنىدۇ.

12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنى قىممىتىدىكى مەھسۇلات مىسال ئۈچۈن 6 شىللىڭ بولسا، ئۇ ھاسىل قىلغان ئىستېمال قىممىتىنىڭ مىقدارى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ، شۇڭا 6 شىللىڭلىق قىممەت كۆپ ياكى ئاز مىقداردىكى تاۋارلارغا تەقسىملىنىدۇ.

ئىككىنچى، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەت قارىمۇقارشى يۆنىلىش بويىچە ئۆزگىرىدۇ. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشى، ئۇنىڭ ئېشىشى ۋە كېمىيىشى قارىمۇقارشى يۆنىلىش بويىچە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە تەسىر كۆرسىتىدۇ، ئوخشاش يۆنىلىش بويىچە قوشۇمچە قىممەتكە تەسىر كۆرسىتىدۇ.

12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنى قىممىتىدىكى مەھسۇلات ئۆزگەرمەس مىقدار، مەسىلەن، 6 شىللىڭ. بۇ ئۆزگەرمەس مىقدار قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ (بۇ قىممەتنى ئىشچى قىممەتداش بىلەن تولۇقلاپ بېرىدۇ) يىغىندىسىغا تەڭ. ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، بىر ئۆزگەرمەس مىقدارنىڭ ئىككى قىسمى ئىچىدە، بىر قىسمى كېمەيمىسە، يەنە بىر قىسمى كۆپەيمەيدۇ. قوشۇمچە قىممەت 3 شىللىڭدىن 2 شىللىڭغا كېمەيمەيدىكەن، ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا ئۆسۈشى مۇمكىن ئەمەس. ئەكسىچە، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى 3 شىللىڭدىن 2 شىللىڭغا كېمەيمەيدىكەن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا ئۆسۈشى مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇنداق ئەھۋال

ئاستىدا، ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ياكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارى، ئەگەر ئۇلارنىڭ نىسپىي مىقدارى بىلەن نىسبەتلىك مىقداردا بىر ۋاقىتتا ئۆزگىرىش بولمىسا، ئۇنىڭ ئۆزگىرىشىمۇ مۇمكىن ئەمەس. ئەمگەك كۈچى قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئەينى بىر ۋاقىتتا كۆپەيمەيدۇ ياكى كېمەيمەيدۇ.

ئۇنىڭدىن قالسا، ئەگەر ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى يۇقىرى كۆتۈرۈلمىسە، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تۆۋەنلەتكىلى بولمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ كۆپىيىشىمۇ ئالدىدىكى مىسال بويىچە ئېيتقاندا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى نەتىجىسىدە ئىلگىرى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالتە سائەت تەلەپ قىلغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى مىقدارىنى تۆت سائەت ئىچىدىلا ئىشلەپچىقىرىش مۇمكىن بولمىغان بولسا، ئەمگەك كۈچى قىممىتى 3 شىللىڭدىن 2 شىللىڭغا چۈشۈپ قالمىغان بولاتتى. ئەكسىچە، ئەگەر ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تۆۋەنلىشى نەتىجىسىدە، ئىلگىرى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن پەقەت ئالتە سائەت تەلەپ قىلغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى مىقدارىنى ئەمدى سەككىز سائەتتە ئىشلەپچىقارغىلى بولمىغان بولسا، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنىڭمۇ 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا ئېشىشى مۇمكىن بولمىغان بولاتتى. بۇنىڭدىن مۇنداق خۇلاسە كېلىپ چىقىدۇكى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تۆۋەنلىتىۋېتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى ئۆستۈرىدۇ. ئەكسىچە، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تۆۋەنلىشى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدۇ، قوشۇمچە قىممەتنى تۆۋەنلىتىدۇ.

رىكاردو بۇ قائىدىنى بايان قىلغاندا بىر نۇقتىغا دىققەت قىلمىغانىدى، يەنى گەرچە قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ياكى ئۇشۇق ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەت مىقدارى ياكى زۆرۈر ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئەكسىچە ئۆزگىرىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلغان بولسىمۇ، بىراق بۇنىڭدىن بۇ مىقدارلار ئوخشاش نىسبەت بويىچە



ئۆزگىرىدۇ دېگەن خۇلاسە ئەسلا كېلىپ چىقمايدۇ. ئۇلار ئوخشاش مىقداردا كۆپىيىدۇ ياكى ئازىيىدۇ. بىراق قىممىتى بار مەھسۇلات ياكى ئىش كۈنىنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرىنىڭ كۆپىيىشى ياكى ئازىيىش نىسبىتى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگىرىشتىن ئىلگىرى دەسلەپكى تەقسىماتقا باغلىق بولىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى 4 شىللىڭ، ياكى زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى سەككىز سائەت، قوشۇمچە ئەمگەك ۋاقتى 2 شىللىڭ ياكى ئۇشۇق ئەمگەك ۋاقتى تۆت سائەت دەپ پەرەز قىلايلى؛ ئەگەر ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشى نەتىجىسىدە ئەمگەك كۈچى قىممىتى 3 شىللىڭغا، ياكى زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ئالتە سائەتكە چۈشۈپ قالسا، ئۇنداقتا قوشۇمچە قىممەت 3 شىللىڭغا، ياكى ئۇشۇق ئەمگەك ۋاقتى ئالتە سائەتكە كۆپىيىدۇ. بىر تەرەپتىكى كۆپەيتىلگەن مىقدار بىلەن يەنە بىر تەرەپتىكى كېمەيتىلگەن مىقدار ئوخشاشلا ئىككى سائەت، ياكى 1 شىللىڭ بولىدۇ. بىراق نىسبەت بويىچە ئىپادىلەنگەن مىقدارنىڭ ئۆزگىرىشى ئىككىلا تەرەپتە ئوخشاش بولمايدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى 4 شىللىڭدىن 3 شىللىڭغا يەنى 1/4 ھەسسە ياكى 25% كېمەيگەندە، قوشۇمچە قىممەت 2 شىللىڭدىن 3 شىللىڭغا، يەنى 1/2 ھەسسە ياكى 50% ئاشىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى مۇئەييەن ئۆزگىرىش كەلتۈرۈپ چىقارغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ كۆپىيىش ياكى كېمىيىش نىسبىتى ئىش كۈنىنىڭ ئەسلىدە قوشۇمچە قىممەت بولۇپ ئىپادىلەنگەن قىسمىدا ئىپادىلىنىدۇ، ئەگەر ئاشۇ قىسمى ئەسلىدە قانچىلىك ئاز بولسا، نىسبەت شۇنچە كۆپ بولىدۇ، ئەسلىدە كۆپ بولسا، نىسبەت شۇنچە ئاز بولىدۇ.

ئۈچىنچى، قوشۇمچە قىممەتنىڭ كۆپىيىشى ياكى كېمىيىشى باشتىن-ئاخىر ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ مۇناسىپ كېمىيىشى ياكى كۆپىيىشىدىن كېلىپ چىقىدىغان نەتىجە، ئۇ ھەرگىز بۇنداق كېمىيىش ياكى كۆپىيىشنىڭ

سەۋەبى ئەمەس.(10)

چۈنكى ئىش كۈنى بىر ئۆزگەرمەس مىقدار ھەمدە ئۆزگەرمەس قىممەت مىقدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىڭ ھەربىر ئۆزگىرىشىگە ئەمگەك كۈچى قىممىتى مىقدارىنىڭ قارىمۇقارشى تەرەپكە ئۆزگىرىشى مۇۋاپىق كەلگەنلىكى ئۈچۈن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدىغانلىقى ئۈچۈن، ناھايىتى ئېنىقكى، مۇشۇ شەرتلەر ئاستىدا، قوشۇمچە قىممەت مىقدارىدا پەيدا بولغان ھەرقانداق ئۆزگىرىشنىڭ ھەممىسى ئەمگەك كۈچى قىممىتى مىقدارىنىڭ قارمۇقارشى ئۆزگىرىشى ئارقىلىق پەيدا بولغان بولىدۇ. ئەمگەك كۈچى قىممىتى ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسپىي مىقدارلىرىدا ئۆزگىرىش بولمىسا، ئۇلارنىڭ مۇتلەق مىقدارىدىمۇ ئۆزگىرىش بولمايدىغانلىقىنى بىز يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتتۇق. ھازىر بىز ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ مۇتلەق مىقدارى ئۆزگەرمەي تۇرۇپ، ئۇلارنىڭ نىسپىي مىقدارلىرىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىمىز.

ئۈچىنچى قانۇنىيەت بويىچە، قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىڭ

(10) ماك كوللوخمۇ بۇ ئۈچىنچى قانۇنىيەتكە بىمەنە قوشۇمچە قىلدى: كاپىتالىست ئىلگىرى چوقۇم تۆلەپ كەلگەن سېلىقنى بىكار قىلىش ئارقىلىق، قوشۇمچە قىممەتنى ئەمگەك كۈچى قىممىتى تۆۋەنلىمىگەن ئەھۋال ئاستىدىمۇ ئاشۇرغىلى بولىدۇ. بۇ سېلىقلارنىڭ بىكار قىلىنىشى سانائەت كاپىتالىستىنىڭ ئىشچىلاردىن بىۋاسىتە شىلىۋالىدىغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى مۇتلەق ئۆزگەرتەلمەيدۇ. ئۇ پەقەت سانائەت كاپىتالىستى ئۆز يانچۇقىغا سېلىۋالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتىنىلا ئۆزگەرتەلەيدۇ، ياكى ئۈچىنچى شەخس بىلەن تەڭ بەھرىمەن بولىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتىنىلا ئۆزگەرتەلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇ ئەمگەك كۈچى قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ. دېمەك ماك كوللوخنىڭ بۇ ئىستىسناسى پەقەت ئۇنىڭ قائىدىگە بولغان خاتا چۈشەنچىسىنى ئىسپاتلاپ بېرەلەيدۇ. ئۇ رىكاردونى چاكىنىلاشتۇرغاندا خۇددى ج.ب.سەي ئا. سمىتنى چاكىنىلاشتۇرغانغا ئوخشاش پات-پات مۇشۇنداق بەختسىزلىك يۈز بېرىپ تۇردى.



ئۆزگىرىشى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشى ئارقىلىق كېلىپ چىققان ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشىنىڭ چېكىنى ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ يېڭى چېكى بەلگىلەيدۇ. بىراق، شارائىت بۇ قانۇنىيەت ئۆز تەسىرىنى كۆرسىتىش ئىمكانىيىتىنى بەرگەن ئەھۋال ئاستىدىمۇ، ھەر خىل ئارىلىقتىكى ئۆزگىرىشلەر يۈز بېرىشى مۇمكىن. مەسىلەن، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن ئەمگەك كۈچى قىممىتى 4 شىللىڭدىن 3 شىللىڭغا، ياكى زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى سەككىز سائەتتىن ئالتە سائەتكە چۈشىدۇ، ئەمما ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى يەنىلا پەقەت 3 شىللىڭ 8 پېنس، 3 شىللىڭ 6 پېنس، 3 شىللىڭ 2 پېنس كېمىيىدۇ ۋەھاكازا، دېمەك قوشۇمچە قىممەت پەقەت 3 شىللىڭ 4 پېنس، 3 شىللىڭ 6 پېنس، 3 شىللىڭ 10 پېنس ئۆسىدۇ ۋەھاكازا. كېمىيىشنىڭ ئەڭ تۆۋەن چېكى 3 شىللىڭ بولىدۇ، ھالبۇكى كېمىيىشنىڭ دەرىجىسى كاپىتالنىڭ بېسىمى بىلەن ئىشچىلارنىڭ قارشىلىق كۆرسىتىش كۈچىنىڭ سېلىشتۇرمىسىغا باغلىق بولىدۇ.

ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى—مەلۇم مىقدارىدىكى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگىرىدىغىنى بۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارى ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ قىممىتىدۇر. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشقاندا، ئىشچى بىلەن كاپىتالىستنىڭ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى مىقدارىمۇ بىرلا ۋاقىتتا ئوخشاش نىسبەت بويىچە ئاشىدۇ، ئەمما ئەمگەك كۈچى باھاسى بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى مىقداردا ھېچقانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەسلىدىكى قىممىتى 3 شىللىڭ، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ئالتە سائەت، قوشۇمچە قىممىتىمۇ 3 شىللىڭ، ئوشۇق ئەمگەكمۇ ئالتە سائەت بولسا، ئۇنداقتا ئىش كۈنىنىڭ بۆلۈنۈشى

ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىر ھەسسە ئۆسسىمۇ، ئەمگەك كۈچى باھاسى بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئۆزگەرمەيدۇ. بىراق ئۇلار ھازىر سانىنىڭ بىر ھەسسە كۆپىيىشى نىسبەت بويىچە ئەرزانلاشقان ئىستېمال قىممىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى گەرچە ئۆزگەرمىسىمۇ، بىراق ئۇ ئەمدى ئەمگەك كۈچى قىممىتىدىن يۇقىرى بولىدۇ. ئەگەر ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى تۆۋەنلىسە، لېكىن ئەمگەك كۈچىنىڭ يېڭى قىممىتى بەلگىلىگەن ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈپ قالمىسا، يەنى 1/2 شىللىڭغا چۈشۈپ قالماي، 2 شىللىڭ 10 پېنسقا، 2 شىللىڭ 6 پېنسقا چۈشۈپ قالسا ۋەھاكازا، ئۇنداقتا بۇ چۈشكەن باھا يەنىلا كۆپەيگەن تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشقان چاغدا، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى داۋاملىق چۈشۈرگىلى بولىدۇ، ئەمما ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارىمۇ شۇنىڭ بىلەن تەڭ ئاشىدۇ. بىراق نىسپىي ئېيتقاندا، قوشۇمچە قىممەت بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى يەنىلا داۋاملىق چۈشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىشچى بىلەن كاپىتالىستنىڭ تۇرمۇش ھالىتى ئوتتۇرىسىدىكى ھاڭ بارغانسېرى چوڭقۇرلىشىپ بارىدۇ.(11)

رىكاردو يۇقىرىدىكى ئۈچ قانۇنىيەتنى تۇنجى قېتىم تەپسىلىي بايان قىلدى. ئۇنىڭ بايانىدىكى كەمچىلىك: 1. ئۇ بۇ قانۇنىيەتلەر پايدىلانغان تۈرلۈك ئالاھىدە شەرتلەرنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇقەررەر، ئومۇمىي ۋە يەككە شارائىتلىرى دەپ ھېسابلىغان. ئۇ ئىش كۈنىنىڭ

(11) «سانائەت ئۈنۈمدارلىقىدا ئۆزگىرىش يۈز بەرگەندە، مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەك بىلەن كاپىتال ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات كۆپ ياكى ئاز بولغاندا، ئىش ھەققى ئىگىلىگەن نىسبەت قىسمىدا كۆرۈنەرلىك ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ، بىراق بۇ قىسىم ۋەكىللىك قىلىدىغان مىقداردا ئۆزگىرىش بولمايدۇ؛ ياكى بۇ مىقداردا ئۆزگىرىش بولىدۇ، بىراق ئىش ھەققىنىڭ نىسبەت قىسمى ئۆزگەرمەيدۇ.» ([ج.كازنوف] «سىياسىي ئىقتىساد پروگراممىسى» 67-بەت)



ئۇزۇنلىقىدا ئۆزگىرىش بولىدىغانلىقىنىمۇ، ئەمگەك سىجىللىقىدا ئۆزگىرىش بولىدىغانلىقىنىمۇ چۈشەنمىگەن، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ قارىشىچە، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى تەبىئىيلا بىردىنبىر ئۆزگىرىشچان ئامىلغا ئايلىنىپ قالغان. 2. باشقا بارلىق ئىقتىسادشۇناسلارغا ئوخشاش، رىكاردومۇ ئەسلا قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزىنى تەتقىق قىلمىغان، يەنى رىكاردو ئۇنىڭ ئالاھىدە شەكلى بولغان پايدا، يەر ئىجارىسى قاتارلىقلارنى تاشلاپ قويۇپ تەتقىقات ئېلىپ بارىدىغان ئىشنى قىلمىغان. بۇ نۇقتا ئالدىنقى نۇقتىغا سېلىشتۇرغاندا خېلى چوڭ دەرىجىدە ئۇنىڭ تەھلىلىگە بۇزغۇنچىلىق بولدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ تۈرلۈك قانۇنىيەتلىرىنى پايدا نىسبىتىنىڭ تۈرلۈك قانۇنىيەتلىرى بىلەن توغرىدىن-توغرا ئارىلاشتۇرىۋەتكەن[389]. پايدا نىسبىتى—قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئاۋانسلانغان ئومۇمىي كاپىتالنىڭ نىسبىتى، ئۇنىڭ ئۈستىگە قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى—قوشۇمچە قىممەت بىلەن مۇشۇ كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ نىسبىتى ئىكەنلىكىنى يۇقىرىدا دەپ ئۆتتۇق. 500 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال(C) جەمئىي 400 فوند ستېرلىڭلىق خام ئەشيا، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى(c) قاتارلىقلارغا ۋە 100 فوند ستېرلىڭلىق ئىش ھەققى(v)گە بۆلۈنىدۇ دەپ؛ قوشۇمچە قىممەت (m) 100 فوند ستېرلىڭغا تەڭ دەپ پەرەز قىلايلى. بۇنداق بولغاندا قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $\frac{m}{v}=\frac{100\ \text{فوند ستېرلىڭ}}{100\ \text{فوند ستېرلىڭ}}=100\%$ بولىدۇ، ۋەھالەنكى پايدا نىسبىتى $\frac{m}{C}=\frac{100\ \text{فوند ستېرلىڭ}}{500\ \text{فوند ستېرلىڭ}}=20\%$ بولىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، ناھايىتى روشەنكى، پايدا نىسبىتى يەنە قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدىغان بەزى ئەھۋاللارغا باغلىق بولىدۇ. مەن كېيىن مۇشۇ كىتابنىڭ 3-قىسمىدا چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمەنكى، ئوخشاش بىر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى قەتئىي ئوخشاشمايدىغان پايدا نىسبىتى بولۇپ ئىپادىلىنىشى، ئوخشاشمايدىغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى مەلۇم

شارائىتلاردا ئەينى بىر پايدا نىسبىتى بولۇپ ئىپادىلىنىشى مۇمكىن.[390]

## Ⅱ ئىش كۈنى ۋە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگەرمەيدۇ، ئەمگەك سىجىللىقى ئۆزگىرىدۇ

ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئېشىپ بېرىشۋاتقانلىقى ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە ئەمگەك سەرپىياتىنىڭ ئېشىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، سىجىللىقى زور بولغان ئىش كۈنى سائەت سانى ئوخشاش بولغان بىراق سىجىللىقى يۇقىرى بولمىغان ئىش كۈنىگە قارىغاندا كۆپرەك مەھسۇلاتتا گەۋدىلىنىدۇ. ھەقىقەتەن، ئەمگەكنىڭ ئۈنۈمدارلىقى ئاشقاندا، ئوخشاش بىر ئىش كۈنى كۆپرەك مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. بىراق كېيىنكى بىر خىل ئەھۋالدا، مەھسۇلاتقا كەتكەن ئەمگەك بۇرۇنقىدىن كېمىيىپ كەتكەچكە، يەككە مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى چۈشۈپ كېتىدۇ؛ ئالدىنقى بىر خىل ئەھۋالدا، مەھسۇلاتقا كەتكەن ئەمگەك بۇرۇنقى بىلەن ئوخشاش بولغاچقا، يەككە مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمەيدۇ. بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى كۆپىيىدۇ، بىراق ئۇلارنىڭ باھاسى چۈشمەيدۇ. مەھسۇلات مىقدارىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ، ئۇلارنىڭ باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىمۇ كۆپىيىدۇ، بىراق ئىشلەپچىقىرىش كۈچى يۇقىرى كۆتۈرۈلگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئوخشاش بىر قىممەتنىڭ ئومۇمىي سوممىسى پەقەت كۆپەيگەن مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي مىقدارىدا ئىپادىلىنىدۇ. شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەكنىڭ ۋاقىت سانى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، سىجىللىقى چوڭراق ئىش كۈنى قىممىتى بار كۆپرەك مەھسۇلاتتا گەۋدىلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، پۇلنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، كۆپرەك مىقداردىكى پۇلدا گەۋدىلىنىدۇ. سىجىللىقى چوڭراق ئىش كۈنىنىڭ قىممىتى بار مەھسۇلاتى ئىش كۈنى سىجىللىقىنىڭ جەمئىيەتنىڭ نورمال



سىجىللىقىدىن چەتلەش دەرىجىسىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئوخشاش بىر ئىش كۈنى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش قىممىتى بار ئۆزگەرمەس مەھسۇلات بولۇپ گەۋدىلەنمەيدۇ، بەلكى قىممىتى بار ئۆزگىرىشچان مەھسۇلات بولۇپ گەۋدىلىنىدۇ. مەسىلەن، سىجىللىقى چوڭراق بولغان 12 سائەتلىك ئىش كۈنى سىجىللىقى نورمال بولغان 12 سائەتلىك ئىش كۈنىگە ئوخشاش 6 شىللىڭدا ئىپادىلەنمەستىن، بەلكى 7، 8 شىللىڭدا ئىپادىلىنىدۇ، ۋەھاكازا. روشەنكى، ئەگەر بىر ئىش كۈنلۈك قىممىتى بار مەھسۇلاتتا ئۆزگىرىش يۈز بەرسە، مەسىلەن، 6 شىللىڭدىن 6 شىللىڭغا كۆپەيسە، ئۇنداقتا بۇ قىممىتى بار مەھسۇلاتنىڭ ئىككى قىسمى، يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى بىلەن قوشۇمچە قىممەت بىرلا ۋاقىتتا ئوخشاش ياكى ئوخشىمىغان دەرىجىدە كۆپىيىشى مۇمكىن. ئەگەر قىممىتى بار مەھسۇلات 6 شىللىڭدىن 8 شىللىڭغا كۆتۈرۈلسە، ئەمگەك كۈچى باھاسى بىلەن قوشۇمچە قىممەت بىرلا ۋاقىتتا 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا كۆپىيىشى مۇمكىن. بۇنداق ئەھۋالدا، گەرچە ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى ئۆسكەن بولسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ قىممىتىدىن ئېشىپ كېتەلمەيدۇ. ئەكسىچە، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى يۇقىرى كۆتۈرۈلگەندە، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىنمۇ تۆۋەنلىشى مۇمكىن.① ئەمگەك كۈچى باھاسىنىڭ ئېشىشى ئەمگەك كۈچىنى تېزلىتىش ئۈچۈن تارتقان زىياننى قاپلىيالمىغاندا بۇنداق ئەھۋال يۈز بېرىدۇ.

بىزگە مەلۇمكى، بىر مەزگىللىك ئىستىسنا ئەھۋاللارنى تىلغا ئالمىغاندىمۇ، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشى پەقەت ئالاقىدار كەسپىي تارماقلار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلار ئىشچىلارنىڭ كۈندىلىك ئىستېمالى قاتارىغا كىرگەن ئەھۋالدىلا، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەت

① بۇ بىر جۈملە سۆز نېمىسچە 1-نەشرىگە ئاساسەن تەرجىمە قىلىنغان، 2-دىن 4-گىچە بولغان نەشرىلىرىدە: ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى يەنىمۇ تۆۋەنلىشى مۇمكىن دېيىلگەن.— تۈزگۈچىدىن

مىقداردا ھەم قوشۇمچە قىممەت مىقداردا ئۆزگىرىش يۈز بېرىشكە سەۋەب بولىدۇ.① بۇنداق چەك بۇ يەردە باب كەلمەي قالىدۇ. ئەمگەك مىقدارى مەيلى تاشقى ئامىل ياكى ئىچكى ئامىل جەھەتتە ئۆزگەرسۇن، ئەمگەكنىڭ قىممىتى بار مەھسۇلات مىقدارى ھامان ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ماس ھالدا ئۆزگىرىدۇ، بۇ قىممەتنى گەۋدىلەندۈرىدىغان نەرسىلەرنىڭ خۇسۇسىيىتى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۆزگىرىۋېرىدۇ.

ئەگەر ئەمگەكنىڭ سىجىللىقى سانائەتنىڭ بارلىق تارماقلىرىدا بىرلا ۋاقىتتا تەڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلسە، يېڭىدىن يۇقىرى كۆتۈرۈلگەن سىجىللىق جەمئىيەتتىكى ئادەتتىكى نورمال سىجىللىق بولۇپ قالىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئۇ ئەمدى تاشقى ئامىللىق مىقدار ھېسابلانمايدۇ. بىراق ھەتتا مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدىمۇ، ئەمگەكنىڭ ئوتتۇرىچە سىجىللىقى ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەردە يەنىلا ئوخشاش بولمايدۇ، شۇ سەۋەبتىن قىممەت قانۇنىيىتىنىڭ ھەر قايسى دۆلەتلەردە ئىش كۈنىگە تەدبىقلىنىشىدا ئۆزگىرىش بولىدۇ. بىر دۆلەتنىڭ ئەمگەك سىجىللىقى چوڭراق ئىش كۈنى باشقا بىر دۆلەتنىڭ ئەمگەك سىجىللىقى كەمرەك ئىش كۈنىگە قارىغاندا چوڭراق پۇل سوممىسىدا ئىپادىلىنىدۇ.(12)

(12) «باشقا شارائىتلار ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا، باشقا دۆلەتلەرنىڭ زاۋۇت خوجايىنى بىلەن سېلىشتۇرغاندا ئەنگلىيە زاۋۇت خوجايىنلىرىنىڭ مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە ئېرىشكەن ئەمگەك مىقدارى خېلى كۆپ بولىدۇ، نەتىجىدە ئەنگلىيىنىڭ 60 سائەتلىك ئىش ھەپتىسى بىلەن باشقا دۆلەتلەرنىڭ 72—80 سائەتلىك ئىش ھەپتىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق تەڭلىشىپ قالىدۇ»(«زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1855-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 65-بەت) چوڭ قۇرۇقلۇقتىكى زاۋۇتلارنىڭ ئىش كۈنىنى پەرمان ئارقىلىق قىسقارتىش—چوڭ قۇرۇقلۇقنىڭ ئىش ۋاقتى بىلەن ئەنگلىيىنىڭ ئىش ۋاقتى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى ئازايتىش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى ۋاستە ھېسابلىنىدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 593-602-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



## Ⅲ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىلەن ئەمگەك سىجىللىقى ئۆزگەرمەيدۇ، ئىش كۈنى ئۆزگىرىدۇ

ئىش كۈنى ئىككى جەھەتتىن ئۆزگىرىشى مۇمكىن. ئۇنى قىسقارتىشقا ياكى ئۇزارتىشقا بولىدۇ.

1. مۆلچەرلەنگەن شارائىت ئاستىدا، يەنى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ۋە ئەمگەك سىجىللىقى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئىش كۈنىنىڭ قىسقىرىشى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى، شۇنىڭ بىلەن، زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىمۇ ئۆزگەرتەلمەيدۇ. ئۇ ئوشۇق ئەمگەك بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى كېمەيتىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارىنىڭ تۆۋەنلىشىگە ئەگىشىپ، ئۇنىڭ نىسپىي مىقدارى، يەنى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس مىقدارى بىلەن سېلىشتۇرۇلغان مىقدارىمۇ تۆۋەنلەيدۇ. كاپىتالىست پەقەت ئەمگەك كۈچى باھاسىنى ئۇنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەنگە چۈشۈرۈش يولى بىلەن ئۆزىنى زىياندىن قۇتۇلدۇرالايدۇ.

ئىش كۈنىنىڭ قىسقارتىلىشىغا قارشى بارلىق سەپسەتىلەردە بۇنداق ھادىسىنىڭ بۇ يەردە پەرەز قىلىنغان شارائىت ئاستىدا يۈز بېرىدىغانلىقى مۆئەييەنلەشتۈرۈلگەن. ۋەھالەنكى، ئەمەلىيەتتە دەل ئەكسىچە بولىدۇ: ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ۋە ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئۆزگىرىشى ياكى ئىش كۈنىنىڭ قىسقىرىشىدىن ئىلگىرى، ياكى ئىش كۈنىنىڭ قىسقىرىشىغا ئۇلاپلا شۇنىڭدىن كېيىن يۈز بېرىدۇ.(13)

(13) «10 سائەتلىك ئىش كۈنىنى يولغا قويۇش پەرمانىدا ھەر خىل تولۇقلاش ئەھۋاللىرى مەۋجۇتلۇقى كۆرسىتىلگەن.»(«زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 7-بەت)

2. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشى: زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ئالتە سائەت، ياكى ئەمگەك كۈچى قىممىتى 3 شىللىڭ، ئوشۇق ئەمگەك ئالتە سائەت، قوشۇمچە قىممەت 3 شىللىڭ دەپ پەرەز قىلايلى. ئۇنداقتا، پۈتۈن ئىش كۈنى 12 سائەت بولىدۇ ھەمدە 6 شىللىڭلىق قىممىتى بار مەھسۇلاتتا ئىپادىلىنىدۇ. ئەگەر ئىش كۈنى ئىككى سائەت ئۇزارتىلىپ، ئەمگەك كۈچى باھاسى ئۆزگەرمىسە، ئۇنداقتا قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسپىي مىقدارى ئۇنىڭ مۇتلەق مىقدارى بىلەن تەڭ كۆپىيىدۇ. گەرچە ئەمگەك كۈچى قىممىتىدە ئۆزىنىڭ مۇتلەق مىقدارىغا نىسبەتەن ئۆزگىرىش بولمىغان بىلەن، بىراق ئۇنىڭ نىسپىي مىقدارىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا تۆۋەنلەپ كېتىدۇ.1 -پاراگرافتا پەرەز قىلىنغان شارائىت ئاستىدا، ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ مۇتلەق مىقدارى ئۆزگەرمەي تۇرۇپ، ئۇنىڭ نىسپىي مىقدارىمۇ ئۆزگىرىش بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. ئەكسىچە، بۇ يەردە ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ نىسپىي مىقدارىدىكى ئۆزگىرىش قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارىدىكى ئۆزگىرىشنىڭ نەتىجىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

چۈنكى ئىش كۈنى ۋاسىتىسى بىلەن ئىپادىلەنگەن قىممىتى بار مەھسۇلات ئىش كۈنىنىڭ ئۇزىرىشىغا ئەگىشىپ كۆپىيىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى بىلەن قوشۇمچە قىممەت بىرلا ۋاقىتتا تەڭ مىقداردا ياكى خىلمۇخىل مىقداردا كۆپىيىشى مۇمكىن. بۇنداق بىرلا ۋاقىتتا ئۆسۈش تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئەھۋالدا، يەنى ئىش كۈنى مۇتلەق ئۇزارتىلغان ياكى ئىش كۈنى مۇتلەق ئۇزارتىلمىغان، بىراق ئەمگەك سىجىللىقى كۆپەيگەن ئەھۋالدا يۈز بېرىدۇ.

ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشىغا ئەگىشىپ، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىدا نام جەھەتتىن ئۆزگىرىش بولمىسا، ھەتتا ئاشقان بولسا، يەنىلا ئۆز قىممىتىدىن چۈشۈپ كېتىشى مۇمكىن. بىزگە مەلۇمكى، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوتتۇرىچە نورمال



داۋاملىشىش ۋاقتى ياكى ئىشچىنىڭ نورمال ئۆمرى بويىچە ھېسابلىنىدۇ ھەمدە جانلىق ماددىدىن مۇۋاپىق، نورمال، بەدەن خۇسۇسىيىتىگە ماس كېلىدىغان ھەرىكەتكە ئۆزگىرىش ئاساسى بويىچە ھېسابلىنىدۇ.(14) ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشى بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك بولغان ئەمگەك كۈچىنىڭ زور سەرپىياتىنى، مەلۇم نۇقتا ئىچىدە كۆپەيتىلگەن ئىش ھەققى بىلەن تولۇقلاشقا بولىدۇ. بۇ نۇقتىدىن ئېشىپ كەتسە، سەرپىيات گېئومېترىيىلىك قاتار بويىچە ئاشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئەمگەك كۈچىنىڭ تەكرار ھاسىل قىلىنىشى ۋە ئۆز فۇنكسىيىسىنى جارى قىلدۇرۇشى ئۈچۈن لازىم بولغان بارلىق شارائىتلار بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرايدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى ۋە ئۇنىڭ ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى ئۆلچىنىدىغان مىقدار بولماي قالىدۇ.

## Ⅳ ئەمگەكنىڭ داۋاملاشقان ۋاقتى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ۋە ئەمگەك سىجىللىقى بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگىرىدۇ

روشەنكى، بۇ يەردە بىرىكىشنىڭ نۇرغۇن خىلى بولۇشى مۇمكىن. ئىككى ئامىل ئۆزگىرىشى، بىر ئامىل ئۆزگەرمەسلىكى، ياكى ئۈچ ئامىل بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگىرىشى مۇمكىن. ئۇلار ئوخشاش دەرىجىدە ياكى ئوخشىمىغان دەرىجىدە ئۆزگىرىشى، بىر يۆنىلىشكە ياكى قارىمۇقارشى يۆنىلىشكە قاراپ ئۆزگىرىشى مۇمكىن، نەتىجىدە ئۇلارنىڭ ئۆزگىرىشى قىسمەن ياكى تولۇق رەۋىشتە ئۆزئارا خالاس بولۇشى مۇمكىن.

(14) «ئادەمنىڭ 24 سائەت ئىچىدە سەرپ قىلغان ئەمگەك مىقدارى ئومۇمەن ئادەمنىڭ نېنىدە يۈز بەرگەن خىمىيىلىك ئۆزگىرىشلەرنى تەتقىق قىلىش ئارقىلىق بەلگىلىنىدۇ، چۈنكى ماددىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى ھەرىكەت كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.» (گروۋ «فىزىكىلىق كۈچنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتى» [308-، 309-بەتلەر])

ئەمەلىيەتتە، 1-، 2-، 3-پاراگرافلاردا چۈشەندۈرۈلگىنى بويىچە يۈز بېرىش ئېھتىمالى بولغان بارلىق ئەھۋاللارنى ئانالىز قىلىش قىيىن ئەمەس. پەقەت رېتى بويىچە ئۇنىڭ ئىچىدىكى بىر ئامىلنى ئۆزگىرىشچان ئامىل، قالغان باشقا ئامىلنى ئۆزگەرمەس ئامىل دەپ قارىغاندىلا، ھەرقانداق بىر مۇمكىن بولغان بىرىكىشنىڭ نەتىجىسىگە ئېرىشەلەيمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز تۆۋەندە پەقەت ئىككى خىل مۇھىم ئەھۋالنى قىسقىچە قەيت قىلىپ ئۆتىمىز.

1. ئىش كۈنىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن تەڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ كېمىيىشى:

بۇ يەردە تىلغا ئېلىنىۋاتقان ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ كېمىيىشى دېگىنىمىز بەزى ئەمگەك تارماقلىرىنى كۆرسىتىدۇ، ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتلىرى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى بەلگىلەيدۇ. بۇنىڭغا مۇنبەت يەرنىڭ ناچارلىشىشى شۇنداقلا دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرى باھاسىنىڭ مۇناسىپ ئۆسۈپ كېتىشى نەتىجىسىدە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشى مىسال بولالايدۇ. ئىش كۈنى 12 سائەت، ئۇنىڭ قىممىتى بار مەھسۇلاتى 6 شىللىڭ بولۇپ، ئۇنىڭ يېرىمى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى تولۇقلايدۇ، يېرىمى قوشۇمچە قىممەتنى شەكىللەندۈرىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىش كۈنى ئالتە سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەككە ۋە ئالتە سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەككە بۆلۈنىدۇ. دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرى باھاسىنىڭ ئۆسۈشى تۈپەيلىدىن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا يېتىدۇ، شۇڭا زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ئالتە سائەتتىن سەككىز سائەتكە كۆپىيىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. ئەگەر ئىش كۈنى ئۆزگەرمىسە، ئۇنداقتا ئوشۇق ئەمگەك ئالتە سائەتتىن تۆت سائەتكە كېمىيىدۇ، قوشۇمچە قىممەت 3 شىللىڭدىن 2 شىللىڭغا چۈشىدۇ. ئەگەر ئىش كۈنى ئىككى سائەت ئۇزارتىلسا، يەنى 12 سائەتتىن 14 سائەتكە ئۇزارتىلسا، ئۇنداقتا ئوشۇق ئەمگەك يەنىلا



ئالتە سائەت، قوشۇمچە قىممەت يەنىلا 3 شىللىڭ بولىۋېرىدۇ، بىراق قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارى زۆرۈر ئەمگەك بىلەن ئۆلچىنىدىغان ئەمگەك كۈچى قىممىتىگە نىسبەتەن كېمىيىدۇ. ئەگەر ئىش كۈنى تۆت سائەت ئۇزارتىلسا يەنى 12 سائەتتىن 16 سائەتكە ئۇزارتىلسا، ئۇنداقتا قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ نىسبەت مىقدارى، ئوشۇق ئەمگەك بىلەن زۆرۈر ئەمگەكنىڭ نىسبەت مىقدارى ئوخشاشلا ئۆزگەرمەيدۇ. بىراق قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارى 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا، ئوشۇق ئەمگەكنىڭ مۇتلەق مىقدارى ئالتە سائەت ئەمگەك ۋاقتىدىن سەككىز سائەت ئەمگەك ۋاقتىغا يەنى 1/3 ياكى $33\frac{1}{3}\%$ كۆپىيىدۇ. شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى تۆۋەنلىگەن ۋە ئىش كۈنى بىرلا ۋاقىتتا ئۇزارغان ئەھۋال ئاستىدا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبەت مىقدارى تۆۋەنلىگەندىمۇ، ئۇنىڭ مۇتلەق مىقدارى يەنىلا ئۆزگەرمەي ساقلىنىپ قالىدۇ؛ قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارى كۆپەيگەندىمۇ، ئۇنىڭ نىسبەت مىقدارى يەنىلا ئۆزگەرمەي ساقلىنىپ قالىدۇ؛ ھەمدە، ئىش كۈنى ئۇزىراپ مەلۇم دەرىجىگە يەتكەن چاغدا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبەت مىقدارى بىلەن مۇتلەق مىقدارى تەڭ ئېشىشى مۇمكىن.

1799-يىلدىن 1815-يىلغىچە بولغان مەزگىلدە، ئەنگلىيىدە تۇرمۇش ۋاستىلىرى باھاسىنىڭ ئۆسۈشى ئىش ھەققىنىڭ نورمال ئۆسۈشىگە سەۋەب بولغان، لېكىن تۇرمۇش ۋاستىلىرىدە ئىپادىلەنگەن ھەقىقىي ئىش ھەققى كېمەيگەن. ئۇئېست بىلەن رىكاردو بۇنىڭدىن: دېھقانچىلىق ئەمگىكى ئۈنۈمدارلىقىنىڭ كېمىيىشى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ كېمىيىشىگە سەۋەب بولدى دېگەن خۇلاسىنى چىقارغان ھەمدە ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ خىيالىدىكى پەرەزنى ئىش ھەققى، پايدا ۋە يەر ئىجارىسى ئوتتۇرىسىدىكى نىسپىي مىقدار مۇناسىۋىتىنى تەھلىل قىلىشنىڭ مۇھىم

نۇقتىسى دەپ بىلگەن.[391] بىراق شۇ چاغدا، ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئېشىشى ۋە ئەمگەك ۋاقتىنىڭ مەجبۇرىي ئۇزارتىلىشى نەتىجىسىدە قوشۇمچە قىممەت مۇتلەق جەھەتتىنمۇ، نىسپىي جەھەتتىنمۇ كۆپەيگەن. بۇ دەۋر دەل ئىش كۈنىنى ھەددىدىن تاشقىرى ئۇزارتىش پۇقراۋى ھوقۇققا ئىگە بولغان دەۋر بولدى(15)، بىر تەرەپتىن، كاپىتالنىڭ تېز سۈرئەتتە كۆپىيىۋاتقانلىقى، يەنە بىر تەرەپتىن، قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك نامراتلارنىڭ تېز سۈرئەتتە كۆپىيىۋاتقانلىقى بۇ دەۋرنىڭ ئالاھىدىلىكى

(15) «ئاشلىق بىلەن ئەمگەكنىڭ پۈتۈنلەي تەڭ ئىلگىرىلىشى ناھايىتى ئاز بولىدۇ، بىراق روشەن بىر چەك باركى، بۇ چەكتىن ئېشىپ كەتسە، ئۇلار ئۆزئارا ئايرىلالمايدۇ. ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ مال باھاسى ئۆرلەپ كەتكەن مەزگىلدە قىلغان ئادەتتىن تاشقىرى تىرىشچانلىقى ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىشىگە سەۋەب بولدى، بۇنداق تۆۋەنلەش گۇۋاھلىق سۆز(1814 — 1815-يىللىرى پارلامېنتنىڭ تەكشۈرۈش كومىتېتلىرى ئالدىدا بەرگەن گۇۋاھلىق سۆز)دە ئىسپاتلاندى. بۇنداق تىرىشچانلىق كۆرستىش شەخسكە نىسبەتەن ئىنتايىن شەرەپلىك ئىش ھەمدە كاپىتالنىڭ كۆپىيىشىگە تۈرتكە بولىدۇ. بىراق ھەرقانداق بىر ئىنسانىي خىسلەتلىك ئادەم بۇنداق تىرىشچانلىقنىڭ مەڭگۈ ئۆزگەرمەي داۋاملىششىنى ئۈمىد قىلمايدۇ. ۋاقىتلىق تەدبىر بولۇش سۈپىتى بىلەن بۇنداق تىرىشچانلىق ئىنتايىن ماختاشقا ئەرزىيدۇ؛ ئەگەر بۇنداق تىرىشچانلىق مەڭگۈ داۋاملىشىۋەرسە، ئۇنىڭ نەتىجىسى بىر دۆلەتتىكى ئاھالىلەر يېمەك-ئىچمەكتە قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغانغا ئوخشايدۇ.» (مالتۇس «يەر ئىجارىسىنىڭ ماھىيىتى ۋە كۆپىيىشى توغرىسىدا» 1815-يىل لوندون نەشرى، 48-، 49-بەتلەر ئىزاھاتى) رىكاردو قاتارلىقلار كىشىنى غەزەپلەندۈرىدىغان بۇنداق پاكىتلارغا قارىماي، ئىش كۈنىنىڭ ئۆزگەرمەس مىقدارىنى ئۇلارنىڭ پۈتۈن تەتقىقات ئاساسى دەپ ھېسابلىغان چاغدا، مالتۇس ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشىنى تەكىتلىدى ھەمدە ئۆزىنىڭ كىتابچىسىنىڭ باشقا يەرلىرىدىمۇ بۇ نۇقتىنى ئاشكارا كۆرسىتىپ ئۆتتى. بۇ مالتۇسقا نىسبەتەن بىر شەرەپ ئىدى. بىراق مالتۇس خىزمەت قىلغان كونسىرۋاتىپ مەنپەئەتلەر ئۇنى كۆرۈشكە ئىمكان بەرمىدى، ماشىنىنىڭ ئادەتتىن تاشقىرى تەرەققىي قىلىشى شۇنداقلا ئاياللار ۋە بالىلار ئەمگىكىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىشى، ئىش كۈنىنىڭ چەكسىز ئۇزارتىلىشى، بولۇپمۇ ئۇرۇش كەلتۈرۈپ چىقارغان ئېھتىياج ۋە ئەنگلىيىنىڭ دۇنيا بازىرىدىكى مونوپولىيىسى يوقالغاندىن كېيىن، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ خېلى كۆپ قىسمى «ئارتۇقچە» بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. «ئاھالە ئوشۇقچىلىقى» مەڭگۈلۈك تەبىئىي قانۇنىيەت بويىچە چۈشەندۈرۈلسە، ئەلۋەتتە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ساپ تارىخىي تەبىئىي قانۇنىيەتلىرى بىلەن چۈشەندۈرۈلگەندىن ئوڭاي بولىدۇ، بۇ مالتۇس نوقۇل پوپلارچە چوقۇنغان ھۆكۈمران سىنىپلارنىڭ مەنپەئەتىگە تېخىمۇ ماس كېلىدۇ.



بولۇپ قالدى.(16)

2. ئەمگەك سىجىللىقى ۋە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىش كۈنىنىڭ قىسقىرىشى:

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆسۈشى ۋە ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئېشىشى بىر تەرەپتىن ئېيتقاندا، ئوخشاش رول ئوينايدۇ. ئىككىلىسى ھەرقانداق بىر ۋاقىتتا ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنى كۆپەيتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىككىلىسى ئىشچى ئۆزى ئىشلەپچىقارغان تۇرمۇش ۋاستىلىرى ياكى ئۇنىڭ قىممەتىدىشى ئېھتىياجلىق بولغان ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمىنى قىسقارتىدۇ. ئىش كۈنىنىڭ مۇتلەق ئەڭ تۆۋەن چېكى ھامان ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر بولغان بىراق قىسقىرىشى مۇمكىن بولغان مۇشۇ قىسمىنى شەكىللەندۈرىدۇ. ئەگەر پۈتۈن ئىش كۈنى ئاشۇ زۆرۈر قىسمىغا قىسقارسا، ئۇنداقتا ئوشۇق ئەمگەك يوقاپ كېتىدۇ، بۇنداق ئەھۋال كاپىتال تۈزۈمى شارائىتىدا يۈز بەرمەيدۇ. پەقەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شەكلى يوقىتىلسىلا، ئىش كۈنىنى زۆرۈر ئەمگەك بىلەن چەكلەشكە بولىدۇ. بىراق باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، زۆرۈر ئەمگەك ئۆزىنىڭ دائىرىسىنى كېڭەيتىدۇ. بىر تەرەپتىن، ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش شارائىتى تېخىمۇ موللاشقانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ تۇرمۇش ئېھتىياجى ئاشىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ھازىرقى ئوشۇق ئەمگەكنىڭ بىر قىسمى زۆرۈر ئەمگەككە قوشۇۋېتىلىدۇ، يەنى ئىجتىمائىي زاپاس فوند بىلەن ئىجتىمائىي جۇغلانما فوندنى شەكىللەندۈرۈش

(16) «ئۇرۇش مەزگىلىدە كاپىتالنىڭ كۆپىيىشىدىكى ئاساسىي سەۋەب ھەربىر جەمئىيەتتە ئادەم سانى ئەڭ كۆپ بولغان ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ زور تىرىشچانلىقىدا، ئېھتىمال تېخى بۇ سىنىپىنىڭ بەك نامراتلىقىدا بولسا كېرەك. نۇرغۇنلىغان ئاياللار ۋە بالىلار شارائىتنىڭ زورى بىلەن ئىشلەشكە مەجبۇر بولدى؛ ئىلگىرىكى ئىشچىلار ئوخشاش سەۋەب تۈپەيلىدىن ۋاقىتنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىشنى ئاشۇرۇشقا سەرپ قىلىشقا مەجبۇر بولدى.» ([جورج روبىنسون] «سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر ئىلمىي ماقالىلەر توپلىمى. دۆلىتىمىزنىڭ ھازىر يەنىلا نامرات بولۇشىدىكى ئاساسىي سەۋەبلەر» 1830-يىل لوندون نەشرى، 248-، 249-بەتلەر)

ئۇچۇن زۆرۈر بولغان ئەمگەك بولۇپ قالىدۇ.

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى قانچە ئاشسا، ئىش كۈنىمۇ شۇنچە قىسقىرايدۇ؛ ئىش كۈنى قانچە قىسقارسا، ئەمگەك سىجىللىقى شۇنچە ئاشىدۇ. جەمئىيەت نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىمۇ ئەمگەكنىڭ تېجىلىشى نەتىجىسىدە ئاشىدۇ. ئەمگەكنى تېجەش — ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تېجەشنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا قالماي، بەلكى بارلىق پايدىسىز ئەمگەكنى بىكار قىلىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھەربىر كارخانىنى ئىقتىسادچانلىقنى يولغا قويۇشقا مەجبۇر قىلسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ ھۆكۈمەتسىزلىك ھالىتىدىكى رىقابەت تۈزۈمى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ زور ئىسراپ قىلىنىشىغا، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھازىر نۇرغۇن كەم بولسا بولمايدىغان، بىراق ئۇنىڭ ئۆزىگە نىسبەتەن ئارتۇقچە بولغان فۇنكسىيىلەرنىڭ ھاسىل بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ.

ئەمگەك سىجىللىقى بىلەن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بېكىتىلگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئەمگەكنىڭ جەمئىيەتتىكى بارلىق ئەمگەك ئىقتىدارى بار ئەزالىرى ئوتتۇرىسىدا تەقسىملىنىشى قانچە باراۋەر بولسا، بىر ئىجتىمائىي تەبىقىنىڭ ئەمگەكنىڭ تەبىئىي زۆرۈرلۈكىنى ئۆزى ئۈستىدىن ئېلىپ تاشلاپ، ئۇنى يەنە بىر ئىجتىمائىي تەبىقە ئۈستىگە يۈكلەش ئىمكانىيىتى قانچە كەم بولسا، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان قىسمى شۇنچە كىچىك بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن شەخسنىڭ ئەركىن پائالىيىتى، ئەقلىي پائالىيىتى ۋە ئىجتىمائىي پائالىيىتى ئۈچۈن قالغان ۋاقتى شۇنچە كۆپ بولىدۇ. بۇ جەھەتتىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئىش كۈنىنى قىسقارتىشنىڭ مۇتلەق چېكى ئەمگەكنىڭ ئومۇملىشىشىدا بولۇپ قالىدۇ. كاپىتالىستىك جەمئىيەتتە، بىر سىنىپ بەھرىمەن بولىدىغان ئەركىن ۋاقىت ئاممىنىڭ پۈتۈن تۇرمۇش ۋاقتىنىڭ ئەمگەك ۋاقتىغا ئايلاندۇرۇلغانلىقىدىن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ.



# 16-باب
# قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ تۈرلۈك فورمۇلىلىرى

يۇقىرىدا كۆرگىنىمىزدەك، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى تۆۋەندىكى فورمۇلىلار بىلەن ئىپادىلىنىدۇ①:

$$\text{I}.\quad \frac{\text{قوشۇمچە قىممەت}}{\text{ئۆزگىرىشچان كاپىتال}}\left(\frac{m}{V}\right)=\frac{\text{قوشۇمچە قىممەت}}{\text{ئەمگەك كۈچى قىممىتى}}=\frac{\text{ئوشۇق ئەمگەك}}{\text{زۆرۈر ئەمگەك}}$$

ئالدىنقى ئىككى فورمۇلىدا قىممەت نىسبىتى، ئۈچىنچى فورمۇلىدا ئاشۇ قىممەتنى ھاسىل قىلىشتا زۆرۈر بولغان ۋاقىت نىسبىتى ئىپادىلەنگەن بولۇپ، ئۇلار ئوخشاش بىر نەرسىنى ئىپادىلەيدۇ. بىر-بىرىنىڭ ئورنىنى ئالىدىغان بۇ فورمۇلىلار ئۇقۇم جەھەتتە مۇكەممەل تۈزۈلگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساتتىلا بۇ فورمۇلاغا دۇچ كېلىمىز، لېكىن ئۇ يەردە بۇ فورمۇلىلار ئاڭلىق تۈزۈلگەن ئەمەس، بەلكى، ماھىيەت جەھەتتىنلا شۇنداق تۈزۈلگەن. بىز كلاسسىك سىياسىي ئىقتىسادتا تۆۋەندىكى ھاسىلىي فورمۇلىلارغا دۇچ كېلىمىز:

$$\text{II}.\quad \frac{\text{ئوشۇق ئەمگەك②}}{\text{ئىش كۈنى}}=\frac{\text{قوشۇمچە قىممەت}}{\text{مەھسۇلات قىممىتى}}=\frac{\text{ئوشۇق مەھسۇلات}}{\text{ئومۇمىي مەھسۇلات}}$$

① مۇشۇ تومنىڭ 408-409-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② ماركس تەكشۈرۈپ تۈزەتكەن فرانسۇزچە نەشرىدە بىرىنچى فورمۇلىغا تىرناق قوشۇپ قويغان ھەمدە «ئوشۇق ئەمگەك دېگەن بۇ ئۇقۇم بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقىدا ئېنىق ئىپادىلەنمىگەنلىكى ئۈچۈن» تىرناق قوشۇپ قويدۇم دەپ كۆرسەتكەن. — تۈزگۈچىدىن

ئەينى بىر نىسبەت بۇ يەردە بەزىدە ئەمگەك ۋاقتى شەكلىدە، بەزىدە شۇ ئەمگەك ۋاقتىنى گەۋدىلەندۈرىدىغان قىممەت شەكلىدە، بەزىدە شۇ قىممەتلەر مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان مەھسۇلاتلار شەكلىدە ئىپادىلىنىدۇ. ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، بۇ يەردە دېيىلگەن مەھسۇلات قىممىتىنى پەقەت ئىش كۈنى داۋامىدا يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان قىممىتى بار مەھسۇلات دەپ چۈشىنىش كېرەك، مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى بولسا بۇنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ.

بۇ فورمۇلىنىڭ ھەممىسىدە، ئەمگەكنىڭ ھەقىقىي ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى ياكى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ساختا ئىپادىلەنگەن. ئىش كۈنىنى 12 سائەت دەپ پەرەز قىلايلى. يۇقىرىدا كەلتۈرۈلگەن مىساللىرىمىزدىكى باشقا بارلىق پەرەز①لەرگە ئاساسلانغاندا، مۇنداق ئەھۋالدا، ئەمگەكنىڭ ھەقىقىي ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى تۆۋەندىكى نىسبەتتە ئىپادىلىنىدۇ:

6 سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك / 6 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەك = 3 شىللىڭلىق قوشۇمچە قىممەت / 3 شىللىڭلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال =100%

بىراق، فورمۇلا II گە ئاساسلانغاندا، مۇنداق يەكۈنگە ئېگە بولىمىز:

6 سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك / 12 سائەتلىك ئىش كۈنى = 3 شىللىڭلىق قوشۇمچە قىممەت / 6 شىللىڭلىق قىممىتى بار مەھسۇلات =50%.

بۇ ئىككى ھاسىلىي فورمۇلا ئەمەلىيەتتە ئىش كۈنىنىڭ ياكى ئىش كۈنى داۋامىدا ھاسىل قىلىنغان قىممىتى بار مەھسۇلاتنىڭ

① مۇشۇ تومنىڭ 404-410-بەتلىرىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن



كاپىتالىست بىلەن ئىشچى ئوتتۇرىسىدا قانداق نىسبەت بويىچە تەقسىم قىلىنىشىنى كۆرسىتىدۇ. شۇڭا، ئەگەر بۇ فورمۇلىلار كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ كۆپىيىش دەرىجىسىنى بىۋاسىتە ئىپادىلەيدىغان فورمۇلىلار دەپ قارالسا، ئوشۇق ئەمگەك ياكى قوشۇمچە قىممەت ھەرگىز100% كە يەتمەيدۇ(17) دېگەن ساختا قانۇنىيەت كېلىپ چىقىدۇ. چۈنكى ئوشۇق ئەمگەك باشتىن-ئاخىر ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ ياكى قوشۇمچە قىممەت

(17) مەسىلەن، سېلىشتۇرۇپ كۆرۈڭ، رودبېرتۇسنىڭ «فون كىرشمانغا يازغان ئۈچىنچى پارچە خېتى: رىكاردونىڭ يەر ئىجارىسى تەلىماتىغا رەددىيە بېرىپ، يېڭى يەر ئىجارىسى نەزەرىيىسىنىڭ ئاساسلىرى توغرىسىدا» 1851-يىل بېرلىن نەشرى. بۇ ئەسەر توغرىسىدا، كېيىن يەنە توختىلىمەن. ئۇنىڭ بۇ ئەسىرىدە ئوتتۇرىغا قويغان يەر ئىجارىسى نەزەرىيىسى خاتا بولغان بولسىمۇ، بىراق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماھىيىتىنى بايقىغان.[392] ——[3-نەشرىگە قوشۇمچە: بۇ يەردىن شۇنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇكى، ماركس ئالدىنقى كىشىلەرنىڭ ئەسەرلىرىدە ھەقىقەتەن ئالغا بېسىلغان ھەر قانداق قەدەمنى ۋە ھەر قانداق توغرا، يېڭى پىكىرلەرنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇلغانلىقىنى كۆرگىنىدە، ھامان ئۇلارغا خەيرىخاھلىق بىلەن باھا بېرىپ كەلدى. ئەمما رودبېرتۇسنىڭ رۇدوف مايېرغا يازغان خېتىنىڭ ئېلان قىلىنغانلىقى ماركسنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن يۇقىرىقى باھاسىدىن خېلى دەرىجىدە كەينىگە يېنىشىغا مەجبۇر قىلدى. رودبېرتۇس خەتتە مۇنداق دەپ يازغان: «كاپىتالنى پەقەت ئەمگەكتىنلا ئەمەس، بەلكى ئۆزىنى ئۆزىدىنمۇ قۇتۇلدۇرۇپ چىقىش كېرەك، بۇنى ھەقىقىي ئىشقا ئاشۇرۇشنىڭ ئەڭ 'ياخشى چارىسى كارخانا ئىگىسى بولغان كاپىتالىستنىڭ ھەرىكىتىنى كاپىتالغا ئىگىدارلىق ھوقۇقى ئۇنىڭغا ھاۋالە قىلغان خەلق ئىگىلىكى فۇنكسىيىسى ياكى دۆلەت ئىگىلىكى فۇنكسىيىسى دەپ، ئۇنىڭ پايدىسىنى بىر خىل مائاش شەكلى دەپ چۈشىنىش كېرەك، چۈنكى بىز تېخى باشقا ئىجتىمائىي تەشكىلاتلارنىڭ بارلىقىنى بىلمەيمىز. لېكىن مائاشنى تەڭشەشكە بولىدۇ، ئەگەر ئۇ ئىش ھەققىنى ھەددىدىن تاشقىرى كۆپ ئېلىۋاتقان بولسا، ئۇنى تۆۋەنلىتىشكە بولىدۇ. ماركسنىڭ جەمئىيەتكە قارشى ھۇجۇمىنى ــ مەن ئۇنىڭ ئەسىرىنى شۇنداق دەپ ئاتايتتىم ــ ئەنە شۇ تەرىزدە چېكىندۈرۈش كېرەك... قىسقىسى، ماركسنىڭ ئەسەرلىرىنى كاپىتال ئۈستىدىكى تەتقىقات دېگەندىن كۆرە، ھازىرقى زامان كاپىتال شەكلىگە قىلىنغان ھۇجۇم دېگەن تۈزۈك. ئۇ ھازىرقى كاپىتال شەكلى بىلەن كاپىتال ئۇقۇمىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتتى، ئۇنىڭ بارلىق خاتالىقلىرى ئەنە شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان.» (رودبېرتۇس — جاگېتزوۋ دوكتور «خەت-چەكلەر ۋە ئىجتىمائىي-سىياسىي ماقالىلەر توپلىمى»، رۇدوف مايېر دوكتور نەشر قىلغان، 1881-يىل بېرلىن نەشرى، 1-توم، 111-بەت، رودبېرتۇسنىڭ 48-خېتى) رودبېرتۇسنىڭ «ئىجتىمائىي مەسىلىلەر مەكتۇپى»دە دادىللىق بىلەن قىلغان ھۇجۇمى ئىدېئولوگىيىدىكى قۇرۇق گەپلەر بىلەن پۈتۈنلەي يوققا چىقىرىۋېتىلىدۇ.——ف.ئې]

باشتىن-ئاخىر قىممىتى بار مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇشۇق ئەمگەك باشتىن-ئاخىر مۇقەررەر ھالدا ئىش كۈنىدىن ئاز بولىدۇ، ياكى قوشۇمچە قىممەت باشتىن-ئاخىر مۇقەررەر ھالدا قىممىتى بار مەھسۇلاتتىن ئاز بولىدۇ. ئىككىسى تەڭ بولغاندىلا، مىقدارنى $\frac{100}{100}$ نىسبەتكە يەتكۈزگىلى بولىدۇ. ئۇشۇق ئەمگەك پۈتكۈل ئىش كۈنىنى يوقىتىش ئۈچۈن (بۇ يەردە بىر ھەپتىلىك ئەمگەك ياكى بىر يىللىق ئەمگەك قاتارلىقلارنىڭ ئوتتۇرىچە كۈنىنى كۆرسىتىدۇ)، زۆرۈر ئەمگەكنى نۆل دەرىجىگە چۈشۈرۈشى شەرت. بىراق، زۆرۈر ئەمگەك يوقالسا، ئۇشۇق ئەمگەكمۇ يوقىلىدۇ، چۈنكى كېيىنكىسى پەقەت ئالدىنقىسىنىڭ فۇنكسىيىسىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇشۇق ئەمگەك / ئىش كۈنى = قوشۇمچە قىممەت / قىممىتى بار مەھسۇلات بۇ نىسبەت $\frac{100}{100}$ بولىدىغان چەككە مەڭگۈ يېتەلمەيدۇ، ئۇنى $\frac{100+x}{100}$ گە كۆتۈرۈش تېخىمۇ مۇمكىن ئەمەس. لېكىن، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ياكى ئەمگەكنىڭ ئەمەلىي ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى بۇ دەرىجىگە پۈتۈنلەي يەتكۈزگىلى بولىدۇ. مىسال ئۈچۈن لۇئىس دې لاۋېرن ئەپەندىنىڭ ھېسابلاپ چىقارغان نەتىجىسىنى ئالايلى. ئۇنىڭ ھېسابلىغىنى بويىچە بولغاندا ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئاران مەھسۇلاتنىڭ(18) ياكى ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ 1/4 قىسمىغىلا ئېرىشىدۇ، ئەمما كاپىتالىست بولسا (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى) 3/4 قىسمىغا ئېرىشىدۇ، بۇ ھارام مالنىڭ كېيىن كاپىتالىست بىلەن يەر ئىگىسى قاتارلىقلار ئوتتۇرىسىدا

(18)ئۆز ئۆزىدىن مەلۇمكى، بۇنداق ھېسابلاشتا مەھسۇلاتقا سېلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۈچۈنلا بېرىلىدىغان تولۇقلىما قىسمى ھېسابلانمىغان. لۇئىس دې لاۋېرن ئەپەندى ئەنگلىيىگە قارىغۇلارچە چوقۇنىدىغان ئادەم بولغاچقا، ئۇ نىسبەتنى تۆۋەن قىلسا قىلىدۇكى، ھەرگىز يۇقىرى قىلمايدۇ.



قانداق تەقسىم قىلىنىدىغانلىقى بىلەن ھېسابلاشمايمىز. بۇ مىسالغا ئاساسلانغاندا، ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئۇشۇق ئەمگىكى بىلەن ئۇنىڭ زۆرۈر ئەمگىكىنىڭ نىسبىتى 1:3گە، ئېكسپىلاتاتسىيە نىسبىتى 300%كە توغرا كېلىدۇ.

كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد تەرەپدارلىرىنىڭ ئىش كۈنىنى ئۆزگەرمەس مىقدار دەپ قارايدىغان ئۇسۇلى فورمۇلا II نىڭ قوللىنىلىشى بىلەن مۇقىملىشىپ قالدى، چۈنكى كىشىلەر بۇ يەردە ھامان ئۇشۇق ئەمگەكنى مۇئەييەن ئۇزۇنلۇقتىكى ئىش كۈنى بىلەن سېلىشتۇرىدۇ. ئەگەر قىممىتى بار مەھسۇلاتنى تەقسىم قىلىشىلا نەزەردە تۇتۇلسا، ئوخشاشلا شۇ نەتىجىگە ئېرىشىدۇ. قىممىتى بار بىر مەھسۇلاتتا بويۇملاشقان ئىش كۈنى ھامان مۇئەييەن چەككە ئىگە ئىش كۈنى بولىدۇ. كېيىنكى كەلگەندە شۇنىمۇ ئېيتىپ ئۆتەيلى، قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى قىممىتى بار مەھسۇلاتنىڭ ئىككى قىسمى قىلىپ ئىپادىلەيدىغان بۇنداق ئىپادىلەش شەكلى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزىدىن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ، ئۇنىڭ ئەھمىيىتىنى كېيىن چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمىز — بۇنداق ئىپادىلەش شەكلى كاپىتال مۇناسىۋىتىنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىنى يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن جانلىق ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىنى، شۇنداقلا بۇنىڭغا مۇناسىپ ئىشچى بىلەن مەھسۇلاتنىڭ ئايرىلىشىنى يوشۇرغان. بۇنىڭ ئورنىنى بىر خىل ماسلىشىش مۇناسىۋىتىگە ئوخشاش ساختا كۆرۈنۈش ئېلىپ، خۇددى ئىشچى بىلەن كاپىتالىست مۇشۇنداق ماسلىشىش مۇناسىۋىتىدە مەھسۇلاتنىڭ ئوخشاش بولمىغان شەكىللىنىش ئامىلىنىڭ نىسبىتىگە ئاساسەن مەھسۇلاتنى تەقسىم قىلغاندەك كۆرۈنىدۇ.(19)

(19) كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بارلىق تەرەققىي قىلغان شەكىللىرى ھەمكارلىق شەكلى بولىدۇ، شۇڭا بۇ شەكىلگە خاس بولغان ئانتاگونىستىك خاراكتېرنى چىقىرىپ تاشلاش ھەمدە ئۇلارنى ئەركىن ماسلىشىش شەكلى دەپ جۆيلۈش ئىنتايىن ئاسان ئىشتۇر.

بىراق فورمۇلا II نى ھامان يەنە فورمۇلا I گە ئايلاندۇرغىلى بولىدۇ. مەسىلەن، $\frac{\text{6 سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك}}{\text{12 سائەتلىك ئىش كۈنى}}$ بىزگە مەلۇم بولسا، ئۇ چاغدا زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى 12 سائەتلىك ئىش كۈنىدىن ئالتە سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەكنى ئېلىۋەتكەنگە باراۋەر بولىدۇ دېگەن خۇلاسىگە ھەمدە تۆۋەندىكى خۇلاسىگە ئىگە بولىمىز:

$$\frac{\text{6 سائەتلىك ئوشۇق ئەمگەك}}{\text{6 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەك}}=\frac{100}{100}.$$

مەن يۇقىرىدا تىلغا ئالغان ئۈچىنچى فورمۇلا① بولسا:

$$\text{III}\quad \frac{\text{قوشۇمچە قىممەت}}{\text{ئەمگەك كۈچى قىممىتى}}=\frac{\text{ئوشۇق ئەمگەك}}{\text{زۆرۈر ئەمگەك}}=\frac{\text{ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك}}{\text{ھەق تۆلەنگەن ئەمگەك}}$$

$\frac{\text{ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك}}{\text{ھەق تۆلەنگەن ئەمگەك}}$ تىن ئىبارەت بۇ فورمۇلا كاپىتالىست ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئەمگەك ئۈچۈن ھەق تۆلەيدۇ دەيدىغان مۇنداق بىر خاتا چۈشەنچە پەيدا قىلىشى مۇمكىن، بىراق بۇ خاتا چۈشەنچىلەرگە ئىلگىرىكى بايانلاردا خاتىمە بېرىلدى. $\frac{\text{ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك}}{\text{ھەق تۆلەنگەن ئەمگەك}}$ فورمۇلىسى پەقەتلا $\frac{\text{ئوشۇق ئەمگەك}}{\text{زۆرۈر ئەمگەك}}$ فورمۇلىسىنىڭ ئاممىباب ئىپادىلىنىشىدۇر②. كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ياكى بۇ قىممەتتىن چەتنەپ تۇرىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى

مەسىلەن، گراف ئا. لابورد «جەمئىيەتنىڭ ھەممە تەرەپلىرىگە پايدىلىق بولغان ماسلىشىش روھى توغرىسىدا» (1818-يىل پارىژ نەشرى 130-، 131-بەتلەر) دېگەن كىتابىدا شۇنداق جۆيلىگەن.[393] ئامېرىكىلىق ھ. كېرى بەزىدە بۇ نەيرەڭنى ھەتتا قۇللۇق تۈزۈم مۇناسىۋىتىگە تەتبىقلاپمۇ ئوخشاش تەسىر پەيدا قىلغان.

① مۇشۇ تومنىڭ 408-409-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

②مۇشۇ تومنىڭ 310-326-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



تۆلەش ئارقىلىق ئالماشتۇرۇش جەريانىدا جانلىق ئەمگەك كۈچىنى باشقۇرۇش ھوقۇقىغا ئېرىشىدۇ. ئۇنىڭ بۇنداق ئەمگەك كۈچىدىن پايدىلىنىشى ئىككى دەۋرگە بۆلۈنىدۇ. بىرىنچى دەۋردە، ئىشچى پەقەت ئۆز ئەمگەك كۈچى قىممىتىگە باراۋەر كېلىدىغان قىممەتنى ھاسىل قىلىدۇ، دېمەك، بىرلا قىممەتداشنى ھاسىل قىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنىڭ ئاۋانسلانغان باھاسىنى تۆلەپ، قىممىتى تەڭ كېلىدىغان مەھسۇلاتقا ئېرىشىدۇ. بۇ خۇددى كاپىتالىست بازاردىن تەييار مەھسۇلات سېتىۋالغانغا ئوخشايدۇ. لېكىن ئوشۇق ئەمگەك دەۋرىدە بولسا، ئەمگەك كۈچىدىن پايدىلىنىش كاپىتالىست ئۈچۈن ھېچقانداق بەدەل تۆلەنمەيدىغان بىر قىممەت يارىتىپ بېرىدۇ.(20) ئۇ بۇنداق ئەمگەك كۈچىگە ھەقسىز ئېرىشىدۇ. مۇشۇ مەنىدىن ئالغاندا، ئوشۇق ئەمگەكنى ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك دەپ ئاتاشقا بولىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، ئا. سمىت ئېيتقاندەك، كاپىتال——ئەمگەكنى ئىدارە قىلىدۇ.[394] ئۇنىڭ ماھىيىتىدىن ئالغاندا، ئۇ ھەق تۆلىمىگەن ئەمگەكنى ئىدارە قىلىدۇ. ھەر قانداق قوشۇمچە قىممەت، مەيلى ئۇ كېيىن پايدا، ئۆسۈم، يەر ئىجارىسى قاتارلىق قايسى بىر ئالاھىدە شەكىلدە كرىستاللاشقان بولسۇن، ماھىيەتتىن ئالغاندا ئۇ ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ناماياندىسىدۇر. كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزلۈكىدىن ئېشىپ بېرىشىدىكى سىر شۇنىڭدىكى، كاپىتال باشقىلارنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن مەلۇم مىقداردىكى ئەمگىكىنى ئىدارە قىلىدۇ.

(20) دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى قوشۇمچە قىممەتنىڭ سىرىنى بىلمىگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇلارغا ئېنىقكى ئايانكى، قوشۇمچە قىممەت بولسا «بىر خىل مۇستەقىل ۋە بايلىق ئۆزلەشتۈرگۈچىنىڭ ئىختىيارىدا بولغان بايلىقتۇر، ئۇنى «بايلىق ئۆزلەشتۈرگۈچى» سېتىۋالمىغان، لېكىن ساتىدىغان بولىدىغان بايلىقتۇر» (تۇرگود «بايلىقنىڭ شەكىللىنىشى ۋە تەقسىملىنىشى توغرىسىدا مۇلاھىزە» 11-بەت).

# 6- بۆلۈم
# ئىش ھەققى

## 17-باب
## ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ياكى ئەمگەك كۈچى باھاسىنىڭ ئىش ھەققىگە ئايلىنىشى

بۇرژۇئا جەمئىيىتىدە، ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى كۆرۈنۈشتە ئەمگەك باھاسى بولۇپ، مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەك ئۈچۈن تۆلەنگەن مۇئەييەن مىقداردىكى پۇل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. بۇ يەردە، كىشىلەر ئەمگەكنىڭ قىممىتى توغرىسىدا سۆزلەيدۇ ھەمدە ئۇنىڭ پۇل ئىپادىسىنى ئەمگەكنىڭ زۆرۈر باھاسى ياكى ئەمگەكنىڭ ناتۇرال باھاسى دەپ ئاتايدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، كىشىلەر ئەمگەكنىڭ بازار باھاسى توغرىسىدا، يەنى ئەمگەكنىڭ زۆرۈر باھاسىنى چۆرىدەپ داۋالغۇپ تۇرىدىغان باھا توغرىسىدا سۆزلەيدۇ.

خوش، تاۋارنىڭ قىممىتى دىگەن نىمە؟ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ئوبيېكتلاشقان شەكلىدۇر. بىز تاۋار قىممىتىنىڭ مىقدارىنى نىمە بىلەن ئۆلچەيمىز؟ شۇ تاۋار ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن ئۆلچەيمىز. ئۇنداقتا، ئېيتايلۇق، 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ قىممىتى نىمە بىلەن بەلگىلىنىدۇ؟ 12 سائەتلىك ئىش كۈنى ئۆز ئىچىگە ئالغان 12 ئىش

سائىتى بىلەن بەلگىلىنىدۇ؛ بۇ ئوخشاش مەنىدىكى گەپنى تەكرارلىماقتىن باشقا ئىش ئەمەس.(21)

ئەمگەك بازاردا تاۋار سۈپىتىدە سېتىلىشى ئۈچۈن، قانداقلا بولمىسۇن سېتىلىشتىن ئىلگىرى مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى كېرەك. لېكىن، ئەگەر ئىشچى ئۆز ئەمگىكىنى مۇستەقىل بولۇپ تۇرۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلالىغان بولسا، ئۇ ئەمگەكنى ئەمەس، بەلكى تاۋارنى ساتقان بولار ئىدى.(22)①

بۇ زىددىيەتلەرنى تىلغا ئالماي بىر چەتكە قويۇپ تۇرغاندىمۇ، پۇلنىڭ يەنى ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكنىڭ جانلىق ئەمگەك بىلەن بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇلۇشى، بىر بولسا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدىلا

(21) «رىكاردو ئۆزىنىڭ قىممەت ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك مىقدارىغا باغلىق بولىدۇ، دېگەن بۇ نەزەرىيىسىنى ئاغدۇرۇپ تاشلايدىغاندەك كۆرۈنگەن قىيىنچىلىقتىن ناھايىتى زىرەكلىك بىلەن ئۆزىنى قاچۇرغان. ئەگەر بۇ پرىنسىپتا قەتئىي چىڭ تۇرۇلىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، ئەمگەكنىڭ قىممىتى ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىدا ئىستېمال قىلىنغان ئەمگەك مىقدارىغا باغلىق، دېگەن خۇلاسە كېلىپ چىقاتتى. روشەنكى بۇ—— بىمەنىلىك. شۇڭا، رىكاردو ئەپەندى ئۇستىلىق قىلىپ، ئەمگەكنىڭ قىممىتىنى ئىش ھەققىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك مىقدارىغا باغلىق قىلىپ قويىدۇ؛ ياكى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ سۆزى بىلەن ئېيتقاندا، ئەمگەكنىڭ قىممىتى ئىش ھەققىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن ئۆلچىنىشى كېرەك؛ ئۇ بۇنىڭدا ئىشچىغا بېرىلىدىغان پۇلنى ھاسىل قىلىش ياكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك مىقدارىنى كۆزدە تۇتىدۇ. ئۇنداقتا بىزمۇ ئوخشاشلا، سوكنىنىڭ قىممىتىنى سوكنو ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن ئەمەس، سوكنىغا تېگىشىدىغان كۆمۈشنى ھاسىل قىلىشقا كېتىدىغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن ئۆلچىنىدۇ، دېيەلەيمىز.» ([س. بېيلى] «قىممەتنىڭ ماھىيىتى، ئۆلچىمى ۋە سەۋەبلىرى ئۈستىدە تەنقىد ۋە تەتقىقات» 50ـ، 51ـبەتلەر)

(22)«سىلەر ئەمگەكنى تاۋار دەپ ئاتىساڭلارمۇ، ھەر ھالدا ئۇ ئادەتتىكى تاۋارغا ئوخشىمايدۇ، ئادەتتىكى تاۋار دەسلەپتە ئالماشتۇرۇش مەقسىتىدە ئىشلەپچىقىرىلىدۇ، ئاندىن بازارغا ئېلىپ بېرىلىپ، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە بازاردا سېتىلىدىغان باشقا تاۋار بىلەن مۇۋاپىق نىسبەتتە ئالماشتۇرۇلىدۇ. ئەمگەك پەقەت بازارغا ئېلىپ بېرىلىدىغان پەيتتىلا ۋۇجۇدقا كېلىدۇ، ياكى ئېنىقراقى، ئەمگەك ۋۇجۇدقا كېلىشتىن ئىلگىرى بازارغا ئېلىپ بېرىلىدۇ، دېگەن تۈزۈك.» («سىياسىي ئىقتىسادتىكى بىر قانچە ئاتالغۇ ئۈستىدىكى مۇنازىرىگە باھا» 75ـ، 76ـبەتلەر)

① مۇشۇ تومنىڭ 408ـ409ـ بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن



ئەركىن راۋاجلىنالايدىغان ئاشۇ قىممەت قانۇنىيىتىنى يوقىتىۋېتىدۇ، بىر بولسا، ياللانما ئەمگەكنى ئاساس قىلىدىغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىنى يوقىتىۋېتىدۇ. مىسال بىلەن ئالايلۇق، 12 سائەتلىك بىر ئىش كۈنى 6 شىللىڭلىق پۇل قىممىتىدە ئىپادىلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى، ياكى قىممەتداشلار بىر-بىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلسۇن، شۇنىڭ بىلەن ئىشچى 12 سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن 6 شىللىڭ ئالىدۇ. ئۇنىڭ ئەمگىكىنىڭ باھاسى ئۆزى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ باھاسىغا تەڭ بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا، ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى سېتىۋالغۇچى ئۈچۈن قوشۇمچە قىممەت يارىتىپ بەرمەيدۇ، بۇ 6 شىللىڭ كاپىتالغا ئايلانمايدۇ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسى يوقىلىدۇ، ھالبۇكى، ئىشچى دەل مۇشۇ ئاساستىلا ئاندىن ئۆز ئەمگىكىنى ساتىدۇ-دە، ئۇنىڭ ئەمگىكىمۇ ياللانما ئەمگەك بولۇپ قالىدۇ. ياكى ئىشچى 12 سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن 6 شىللىڭدىن ئاز يەنى 12 سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن ئېلىشقا تېگىشلىك ھەقتىن ئاز ھەق ئالىدۇ. 12 سائەتلىك ئەمگەك ئون سائەتلىك ئەمگەك، ئالتە سائەتلىك ئەمگەك ۋەھاكازالار بىلەن ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلغان بولىدۇ. تەڭ بولمىغان مىقدارلارنىڭ ئۆزئارا بۇنداق تەڭلەشتۈرۈلۈشى قىممەت بەلگىلىمىلىرىنى يوقىتىش بىلەنلا قالمايدۇ. ئۆزىنى ئۆزى يوقىتىدىغان بۇنداق زىددىيەتلەرنى ھەتتا قانۇن سۈپىتىدە شەرھلەش ياكى بايان قىلىش ھەرگىز مۇمكىن ئەمەس.(23)

(23) «ئەگەر ئەمگەك بىر خىل تاۋار دەپ، ئەمگەك مەھسۇلاتى بولغان كاپىتال باشقا بىر خىل تاۋار دەپ قارالسا، يەنە كېلىپ بۇ ئىككى خىل تاۋارنىڭ قىممىتى ئوخشاش ئەمگەك مىقدارى بىلەن بەلگىلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلىنسا، ئۇ ھالدا، مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەك...ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك ھاسىل قىلغان كاپىتال بىلەن ئالماشتۇرۇلغان بولىدۇ؛ ئىلگىرىكى ئەمگەك... ئوخشاش مىقداردىكى ھازىرقى ئەمگەك بىلەن ئالماشتۇرۇلغان بولىدۇ. لېكىن، ئەمگەكنىڭ قىممىتىنى باشقا تاۋارلارنىڭ قىممىتىگە سېلىشتۇرغاندا... ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك بىلەن بەلگىلەنمەيدۇ.» (ئې.گ. ۋېكفىلد ئۆزى نەشر قىلغان ئا. سمىتنىڭ «دۆلەت بايلىقى ھەققىدە» دېگەن ئەسىرىگە بەرگەن ئىزاھ. 1835ـيىل لوندون نەشرى، 1ـتوم، 230ـ، 231ـبەتلەر)

ئەمگەكنىڭ ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك بىلەن جانلىق ئەمگەككە بۆلۈنىدىغان شەكىل جەھەتتىكى پەرقىگە قاراپلا كۆپرەك مىقداردىكى ئەمگەك ئازراق مىقداردىكى ئەمگەك بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىش بىھۇدە ئاۋارىچىلىق بولىدۇ.(24) تاۋارنىڭ قىممىتى ئەمەلىيەتتە تاۋاردا ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك مىقدارى بىلەن ئەمەس، بەلكى شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان جانلىق ئەمگەك مىقدارى بىلەن بەلگىلىنىدۇ، شۇنداق ئىكەن، بۇنداق قىلىش تېخىمۇ بىمەنىلىك بولىدۇ. بىر تاۋارنى ئالتە ئەمگەك سائىتىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى. ئەگەر بەزى كەشپىياتلار بولغانلىقى تۈپەيلىدىن، بۇ تاۋارنى ئۈچ سائەتتە ئىشلەپچىقارغىلى بولسا، ئۇ ھالدا، ئىشلەپچىقىرىلىپ بولغان تاۋارنىڭ قىممىتىمۇ يېرىم باراۋەر چۈشىدۇ. ئەمدى بۇ تاۋار بۇرۇنقىدەك ئالتە سائەتلىك ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەككە ئەمەس، بەلكى پەقەت ئۈچ سائەتلىك ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەككىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ. دېمەك، تاۋارنىڭ قىممىتىنىڭ مىقدارىنى ئەمگەكنىڭ ئوبيېكتلاشقان شەكلى ئەمەس، بەلكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك مىقدارى بەلگىلەيدۇ.

ئەمەلىيەتتە تاۋار بازىرىدا پۇل ئىگىسى بىلەن ئەمگەك ئەمەس، بەلكى ئىشچى بىۋاسىتە قارمۇقارشى تۇرىدۇ. ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ساتىدۇ. ئىشچى ئۆز ئەمگىكىنى باشلىغان چاغدا، ئۇ ئەمگەك ئىشچىغا مەنسۇپ بولماي قالىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئىشچى ئەمدى ئۇنى ساتالمايدۇ. ئەمگەك — قىممەتنىڭ سۇبستانسىيىسى ۋە ئىچكى

(24) «قىلىنىپ بولغان ئەمگەك قىلىنىدىغان ئەمگەك بىلەن ئالماشتۇرۇلغاندا، كېيىنكىسى ‹كاپىتالىست› ئالدىنقىسىدىن ‹ئىشچىدىن› كۆپ قىممەتتە ئېرىشىشى شەرت، دېگەن پىكىرگە قوشۇلۇش كېرەك‹«ئىجتىمائىي پۈتۈم نەزەرىيىسى»[395] نىڭ يەنە بىر كۆچۈرۈلمىسى›» «سودا بايلىقى توغرىسىدا»، 1803-يىل جەنۋە نەشرى، 1-توم، 37-بەت



ئۆلچىمىدۇر، ئەمما ئەمگەكنىڭ ئۆزى قىممەتكە ئىگە بولمايدۇ.(25)

«ئەمگەكنىڭ قىممىتى» دېگەن بۇ سۆزدە، قىممەت دېگەن ئۇقۇم تامامەن يوقىلىپ كېتىش بىلەنلا قالماي، بەلكى ئۆزىنىڭ ئەكسىگە ئايلىنىپ كېتىدۇ. بۇمۇ يەرنىڭ قىممىتى، دېگەنگە ئوخشاش بىر خىيالىي سۆز. لېكىن، بۇنداق خىيالىي سۆزلەر ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ئۆزىدىن پەيدا بولىدۇ. ئۇلار ماھىيەتلىك مۇناسىۋەتلەرنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىنىڭ كاتېگورىيىسى. شەيئىلەر ئۆزىنىڭ ھادىسىسىدە كۆپ ھاللاردا، تەتۈر ئىپادىلىنىپ قالىدۇ، بۇ بىرلا سىياسىي ئىقتىسادتىن باشقا پەنلەرنىڭ ھەممىسىدە دېگۈدەك ئېتىراپ قىلىنىدۇ.(26)

(25) «ئەمگەك — قىممەتنىڭ بىردىنبىر ئۆلچىمى...بارلىق بايلىقنى ياراتقۇچى، لېكىن ئۇنىڭ ئۆزى تاۋار ئەمەس.»(ت. ھوگسكىن «ئامماباب سىياسىي ئىقتىساد» 186-بەت)

(26)ئەكسىچە، بۇ سۆزلەرنى نوقۇل شائىرانە ئەركىنلىك دېيىش تەھلىلنىڭ ئاجىزلىقىنىلا چۈشەندۈرىدۇ. پرۇدون: «كىشىلەرنىڭ ئەمگەك قىممەتكە ئىگە دەپ قارىشى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ تاۋار بولغانلىقىدىن ئەمەس، بەلكى بۇ كىشىلەرنىڭ ئەمگەك ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەتنى مۆئەييەنلەشتۈرگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ئەمگەكنىڭ قىممىتى دېگەن سۆز...تەمسىل قىلىنىپ ئېيتىلغان سۆز.» دەيدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ بۇ سۆزىگە قارىتا مەن مۇنداق دەيمەن: «ئۇ ئەمگەك تاۋار دېگەن قورقۇنچلۇق رېئاللىقنى گرامماتىك قىسقارتىلما دەپلا قارايدۇ. دېمەك، ئەمگەك تاۋار ئاساسىغا قۇرۇلغان پۈتكۈل ھازىرقى زامان جەمئىيىتى بۇنىڭدىن كېيىن يالغۇز مەلۇم ئەركىن نەزمىلەر ۋە تەمسىل خاراكتېرلىك سۆزلەر ئۈستىگە قۇرۇلىدۇ. ئەگەر جەمئىيەت ئۆزىنى ئازابلاپ كېلىۋاتقان ‹بارلىق ئاۋارىگەرچىلىكلەرنى تۈگىتىش›نى خالىسا، ئۇ ھالدا، قۇلاققا سەت ئاڭلىنىدىغان ئىبارىلەر تۈگىتىلسە، سۆزلەر ئۆزگەرتىلسىلا بولدى؛ بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن، پەنلەر ئاكادېمىيىسىدىن بىر يېڭى لۇغەت چىقىرىشنى ئۆتۈنۈشلا كۇپايە قىلىدۇ.» (كارل ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى» 34-، 35-بەتلەر)[396] قىممەتنى ھېچنېمە ئەمەس دەپ چۈشىنىش، ئەلۋەتتە كۆپ قولايلىق بولىدۇ. بۇنداقتا، ھەر قانداق بىر نەرسىنى مۇشۇ كاتېگورىيىگە خالىغانچە كىرگۈزگىلى بولىدۇ. مەسىلەن، ج.ب. سەي شۇنداق قىلىدۇ. «قىممەت» دېگەن نېمە؟ جاۋاب: «نەرسىنىڭ قىممىتى.» «باھا» دېگەن نېمە؟ جاۋاب: «نەرسىنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلەنگەن قىممىتى.» نېمە ئۈچۈن «يەر ئەمگىكى...قىممەتكە ئىگە بولىدۇ؟ سەۋەب، كىشىلەر ئۇنىڭغا بىر باھا قويغان» بۇ شۇنداق دېگەنلىككى، قىممەت — نەرسىنىڭ قىممىتى، يەرنىڭ «قىممەت» كە ئىگە بولۇشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، كىشىلەر ئۇنىڭ قىممىتىنى «پۇل بىلەن ئىپادىلەيدۇ» قىسقىسى، بۇ، شەيئىلەر «نېمە سەۋەبتىن» ۋە «نېمە ئۈچۈن» شۇنداق بولىدىغانلىقىنى چۈشىنىشنىڭ ئىنتايىن ئاددىي ئۇسۇلى.

كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد كۇندىلىك تۇرمۇشتىن «ئەمگەكنىڭ باھاسى» دېگەن كاتېگورىيىنى قىلچە تەنقىد قىلمايلا كۆچۈرۈۋالغاندىن كېيىن: بۇ باھا قانداق بەلگىلىنىدۇ؟ دېگەن سوئالنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئۇ تەمىنلەش بىلەن تەلەپ مۇناسىۋىتى ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزگىرىش باشقا بارلىق تاۋارنىڭ باھاسىدا بولغىنىدەك، ئەمگەكنىڭ باھاسىمۇ باھانىڭ ئۆزگىرىشىنى، يەنى بازار باھاسىنىڭ مۇئەييەن مىقدارنى چۆرىدىگەن ھالدا يۇقىرى-تۆۋەن بولۇپ داۋالغۇپ تۇرىدىغانلىقىنىلا چۈشەندۈرىدىغانلىقىنى دەرھال بىلدى. بىز تەمىنلەش بىلەن تەلەپ بىر-بىرىنى قاپلايدۇ، باشقا شارائىت ئۆزگەرمەيدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى، ئۇنداقتا، باھادىكى داۋالغۇش توختايدۇ. بۇ چاغدا، تەمىنلەش بىلەن تەلەپ ھېچنەرسىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدىغان بولىدۇ. تەمىنلەش بىلەن تەلەپ بىر-بىرىنى قاپلىغان چاغدا، ئەمگەكنىڭ باھاسى ئۇنىڭ تەمىنلەش بىلەن تەلەپ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە بېقىنمىغان ھالدا بەلگىلىنىدىغان باھاسى بولىدۇ، يەنى ئۇنىڭ تەبىئىي باھاسى بولىدۇ، مانا مۇشۇ باھالا تەھلىل قىلىشقا تېگىشلىك ھەقىقىي ئوبيېكت بولىدۇ. ياكى بىز بازار باھاسىنىڭ ئۇزاقراق مەزگىل (مەسىلەن بىر يىل) ئىچىدىكى داۋالغۇشلىرىغا قارايدىغان بولساق، بۇنداق يۇقىرى-تۆۋەن بولۇپ داۋالغۇشنىڭ بىر-بىرىنى قاپلاپ، بىر ئوتتۇراھال ئوتتۇرىچە مىقدارنى ئۆزگەرمەس مىقدارنى ھاسىل قىلىدىغانلىقىنى بايقايمىز. بۇ ئوتتۇرىچە مىقدارنى ۋە ئۇنى چۆرىدىگەن ھالدا پەيدا بولىدىغان بىر-بىرىنى قاپلاش-ئېغىشنى تەبىئىيكى ئوخشاش بولمىغان نەرسىلەر بەلگىلەيدۇ. ئەمگەكنىڭ تاسادىپىي بازار باھاسىنى تىزگىنلەپ ۋە تەڭشەپ تۇرىدىغان بۇ باھا، يەنى ئەمگەكنىڭ «زۆرۈر باھاسى» (دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى) ياكى «تەبىئىي باھاسى» (ئادام سمىت)[397]، باشقا تاۋارلارنىڭ باھاسىغا ئوخشاش، ئەمگەكنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىدىغان قىممىتىلا بولىدۇ. سىياسىي ئىقتىساد مۇشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق ئەمگەكنىڭ تاسادىپىي



باھاسىدىن ئۆتۈپ ئەمگەكنىڭ قىممىتىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ، دەپ ھېسابلايدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن باشقا تاۋارلارنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش، بۇ قىممەتنىمۇ ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتى بەلگىلەيدۇ، دەپ ھېسابلايدۇ. لېكىن ئىشچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش خىراجىتى يەنى ئىشچىنىڭ ئۆزىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان خىراجەت دېگەن نېمە؟ بۇ سوئال سىياسىي ئىقتىسادتا ئاڭسىز تۈردە ئەسلىدىكى سوئالنىڭ ئورنىنى ئالدى، چۈنكى سىياسىي ئىقتىساد ئەمگەكنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش خىراجىتى ئۈستىدە توختالغاندا، بىر دائىرىدىلا چۆگىلەۋېرىپ، بىر قەدەممۇ ئىلگىرىلىمىدى. دېمەك، سىياسىي ئىقتىسادتا ئەمگەكنىڭ قىممىتى دەپ ئاتىلىدىغان نەرسە، ئەمەلىيەتتە، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىن ئىبارەت؛ ئەمگەك كۈچى ئىشچىنىڭ تېنىدە مەۋجۇت، خۇددى ماشىنا ئۆزىنىڭ ئىقتىدارىغا ئوخشاش بولمىغىنىدەك، ئەمگەك كۈچىمۇ ئۆزىنىڭ رولىغا يەنى ئەمگەككە ئوخشىمايدۇ. كىشىلەر ئەمگەكنىڭ بازار باھاسى بىلەن ئۇنىڭ قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى، بۇنداق قىممەتنىڭ پايدا نورمىسى، ئەمگەك ھاسىل قىلغان تاۋار قىممىتى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ۋەھاكازالارنى تەتقىق قىلغان، لېكىن تەھلىل جەريانىنىڭ ئەمگەكنىڭ بازار باھاسىدىن ئۇنىڭ قىياسەن قىممىتىگە بېرىپ يېتىش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى مۇشۇ ئەمگەك قىممىتىنىڭ ئۆزىنى يەنە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە ئايلاندۇرغانلىقىنى زادىلا بايقىمىغان. كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد ئۆزىنىڭ تەھلىلىدىن كېلىپ چىققان بۇ نەتىجىنى بىلمەي، «ئەمگەكنىڭ قىممىتى»، «ئەمگەكنىڭ تەبىئىي باھاسى» دېگەنگە ئوخشاش كاتېگورىيىلەرنى قىلچە تەنقىد قىلمايلا قوللىنىپ، ئۇلارنى تەكشۈرۈلۈۋاتقان قىممەت مۇناسىۋىتىنى ئەڭ ئاخىرقى ھېسابتا مۇۋاپىق سۆزلەر دەپ قارىغان، نەتىجىدە بىزنىڭ كېيىن كۆرىدىغىنىمىزدەك، ئۇڭشىۋالغىلى بولمايدىغان قالايمىقانچىلىققا ۋە ھەل قىلىپ بولمايدىغان زىددىيەتلەرگە پېتىپ قېلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا،

چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ پرىنسىپ جەھەتتە ساختا كۆرۈنۈشلەرگىلا سادىق بولغان يۈزە نەزەرىيىسى ئۈچۈن پۇختا پائالىيەت ئاساسى ھازىرلاپ بەرگەن.

ئەمدى، بىز ئالدى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بىلەن باھاسىنىڭ قانداق قىلىپ ئۆزىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى بولۇپ، يەنى ئىش ھەققى بولۇپ ئىپادىلىنىدىغانلىقىنى تەكشۈرۈپ ئۆتەيلى.

بىزگە مەلۇمكى، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى ئىشچىنىڭ مۇئەييەن ئۆمرى بويىچە ھېسابلىنىدۇ، ئىشچىنىڭ مۇئەييەن ئۆمرىگە مۇئەييەن ۋاقىتتىكى ئىش كۈنى ماس كېلىدۇ.① ئادەتتىكى بىر ئىش كۈنىنى 12 سائەت دەپ، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتىنى 3 شىللىڭ دەپ، بۇ 3 شىللىڭ ئالتە ئىش سائىتى قىممىتىنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىشىنى گەۋدىلەندۈرگەن، دەپ پەرەز قىلايلى. ئەگەر ئىشچى 3 شىللىڭ ئالغان بولسا، ئۇ ئۆزىنىڭ 12 سائەت ئىچىدە ۋەزىپە ئۆتىگەن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ئالغان بولىدۇ. ئەمدى ئەگەر ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتى بىر كۈنلۈك ئەمگەكنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە ئىپادىلەنسە، ئۇ ھالدا 12 سائەتلىك ئەمگەكنىڭ قىممىتى 3 شىللىڭ بولىدۇ، دېگەن فورمۇلا كېلىپ چىقىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئەمگەكنىڭ قىممىتىنى بەلگىلەيدۇ، ياكى پۇل بىلەن ئىپادىلەنگەندە، ئەمگەكنىڭ زۆرۈر باھاسىنى بەلگىلەيدۇ. ئەگەر ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى ئۆز قىممىتىدىن چەتلەپ كەتسە، ئۇ چاغدا ئەمگەكنىڭ باھاسىمۇ ئەمگەكنىڭ ئاتالمىش قىممىتىدىن چەتلەپ كېتىدۇ.

ئەمگەكنىڭ قىممىتى دېگەن ئاتالغۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى بىلدۈرىدىغان نامۇۋاپىق ئاتالغۇ بولغانىكەن، ئۇنداقتا ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، ئەمگەكنىڭ قىممىتى ھامان ئەمگەك يارىتىدىغان قىممەتتىن

① مۇشۇ تومنىڭ 316-322-بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن



جەزمەن كەم بولىدۇ، چۈنكى كاپىتالىست ئەمگەك كۈچى ۋەزىپە ئۆتەيدىغان ۋاقىتنى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆز قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋاقىتتىن ھامان ئاشۇرۇۋېتىدۇ. يۇقىرىدا كەلتۈرۈلگەن مىسالدا 12 سائەت ئىچىدە ۋەزىپە ئۆتەيدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى 3 شىللىڭ بولىدۇ، مۇشۇ قىممەتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، ئەمگەك كۈچى ئالتە سائەت ۋەزىپە ئۆتىشى كېرەك. لېكىن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتى 6 شىللىڭ بولىدۇ، چۈنكى، ئەمگەك كۈچى ئەمەلىيەتتە 12 سائەت ۋەزىپە ئۆتەيدۇ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ياراتقان قىممىتى بولسا ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنىڭ قىممىتى بىلەن ئەمەس، بەلكى ئەمگەك كۈچى ۋەزىپە ئۆتىگەن ۋاقىتنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ، بىز بىمەنىلىكى مانا مەن دەپ چىقىپ تۇرغان مۇنداق نەتىجىگە ئىگە بولىمىز: 6 شىللىڭ قىممەت ياراتقان ئەمگەكتە 3 شىللىڭ قىممەت بولىدۇ.(27)

ئۇنىڭدىن قالسا، ئىش كۈنىنىڭ ھەق تۆلەنگەن قىسمىنى، يەنى ئالتە سائەتلىك ئەمگەكنى نامايان قىلغان 3 شىللىڭلىق قىممەتنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن ئالتە سائەتلىك ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالغان پۈتۈن 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسى بولۇپ ئىپادىلىنىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. شۇنداق قىلىپ، ئىش ھەققى شەكلى ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر ئەمگەك ۋە ئوشۇق ئەمگەككە، ھەق تۆلەنگەن ئەمگەك ۋە ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەككە بۆلۈنۈشىنىڭ بارلىق ئىزلىرىنى

(27) «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ 40-بېتىگە قاراڭ.[398] مەن شۇ بەتتە كاپىتالنى تەكشۈرگەندە مۇنۇ مەسىلىنى: «نېمە ئۈچۈن نوقۇل ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بەلگىلىنىدىغان ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئاساسىدا ئېلىپ بېرىلغان ئىشلەپچىقىرىش نەتىجىدە ئەمگەكنىڭ ئالماشتۇرۇلۇش قىممىتى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىدىن كىچىك قىلىپ قويىدۇ؟» دېگەن مەسىلىنى ھەل قىلىش لازىملىقىنى كۆرسەتكەنىدىم.

يوقىتىدۇ. ھەممە ئەمگەك ھەق تۆلەنگەن ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ھاشار ئەمگىكى شارائىتىدا، ھاشارچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن قىلىدىغان ئەمگىكى بىلەن پومېشچىك ئۈچۈن مەجبۇرىي قىلىدىغان ئەمگىكى ماكان ۋە زامان جەھەتتىن ئېنىق ئايرىلغان بولىدۇ. قۇللۇق ئەمگىكى شارائىتىدا، ئەقەللىسى قۇلنىڭ ئىش كۈنىنىڭ ئۆزىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى قاپلاش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان قىسمى، يەنى قۇلنىڭ ئەمەلىيەتتە ئۆزى ئۈچۈن ئەمگەك قىلىدىغان قىسمىمۇ گويا خوجايىنى ئۈچۈن قىلغان ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. قۇلنىڭ پۈتۈن ئەمگىكى ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.(28) بۇنىڭ ئەكسىچە، ياللانما ئەمگەك شارائىتىدا، ھەتتا ئوشۇق ئەمگەك ياكى ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەكمۇ ھەق تۆلەنگەن ئەمگەك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. قۇللۇق ئەمگىكى شارائىتىدا، ئىگىدارلىق ھوقۇقى مۇناسىۋىتى قۇلنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئىشلىگەن ئەمگىكىنى پەردىلەپ قويىدۇ، ياللانما ئەمگەك شارائىتىدا بولسا، پۇل مۇناسىۋىتى ياللانما ئىشچىنىڭ ھەقسىز ئەمگىكىنى پەردىلەپ قويىدۇ.

دېمەك، چۈشىنىشلىك بولدىكى، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بىلەن باھاسىنىڭ نېمە ئۈچۈن ئىش ھەققى شەكلىگە، يەنى ئەمگەكنىڭ ئۆزىنىڭ قىممىتى بىلەن باھاسىغا ئايلىنىدىغانلىقى مۇھىم ۋە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە. بۇنداق ئىپادە شەكلى رېئال مۇناسىۋەتنى پەردىلەپ، دەل ئۆزىنىڭ ئەكس تەرىپىنى نامايان قىلىدۇ. ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلارنىڭ بارلىق ھوقۇقچىلىق ئىدىيىسى، كاپىتالىستىك

(28) ساددىلىقتا ئەخمەقلىق دەرىجىسىگە بېرىپ يەتكەن، ئەركىن سودا تەرەپدارلىرىنىڭ لوندوندا چىقىدىغان ئورگان گېزىتى «چولپان» ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىي-شىمال ئۇرۇشى [8] مەزگىلىدە، ئىنسانلاردا بولىدىغان ئەڭ يۇقىرى چەكتىكى غەزەپ بىلەن «جەنۇب ئىتتىپاقى»دىكى نېگىرلار پۈتۈنلەي بىكارغا ئىشلەۋاتىدۇ، دەپ تىنىماي دەۋا قىلغان ئىدى. ئەڭ ياخشىسى، بۇ گېزىت مەرھەمەت قىلىپ، بۇ نېگىرلارنىڭ كۈنلۈك خىراجىتىنى لوندوننىڭ شەرقىدىكى ئەركىن ئىشچىلارنىڭ كۈنلۈك خىراجىتى بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرسۇن،



ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ھەممە سىرى، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدىن ۋۇجۇدقا كەلگەن ھەممە ئەركىن خىيالىي تۇيغۇ، چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ ئۇنى ئاقلاش يولىدا قىلغان ئەگىتمە سۆزلىرى مۇشۇ ئىپادىلىنىش شەكلىنى ئۆزىگە ئاساس قىلىدۇ.

ئىش ھەققىنىڭ سىرىنى بىلىش ئۈچۈن دۇنيا تارىخىغا ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىت كەتكەن بولسا، بۇنىڭ ئەكسىچە، بۇنداق ئىپادىلىنىش شەكلىنىڭ مۇقەررەرلىكىنى ۋە ئۇنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش سەۋەبلىرىنى بىلىش ناھايىتى ئاسان ئىش.

كاپىتال بىلەن ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش دەسلەپتە كىشىلەرگە تامامەن باشقا ھەر قانداق تاۋارنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىشقا ئوخشاش تۇيغۇ بېرىدۇ. سېتىۋالغۇچى مۇئەييەن مىقداردا پۇل چىقىرىدۇ، ساتقۇچى پۇلغا ئوخشىمايدىغان بىر نەرسە چىقىرىدۇ. بۇ يەردە ھوقۇق ئېڭى كۆپ دېگەندىمۇ، پەقەت ماددىي پەرقنىلا تونۇيدۇ، بۇنداق پەرق قانۇن جەھەتتە تەڭ بولغان مۇنداق ھەر قايسى فورمۇلدا ئىپادىلىنىدۇ: «مېنىڭ بېرىشىم سېنىڭ بېرىشىڭ ئۈچۈن؛ مېنىڭ بېرىشىم سېنىڭ بىر ئىش قىلىشىڭ ئۈچۈن؛ مېنىڭ ئىشلىشىم سېنىڭ بېرىشىڭ ئۈچۈن؛ مېنىڭ بىر ئىش قىلىشىم سېنىڭ بىر ئىش قىلىشىڭ ئۈچۈن»[399].

ئۇنىڭدىن قالسا، ئالماشتۇرۇش قىممىتى بىلەن ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۆزى ئومۇمىي ئۆلچىمى بولمىغان مىقدار بولغانلىقتىن، «ئەمگەكنىڭ قىممىتى»، «ئەمگەكنىڭ باھاسى» دېگەن ئىبارىلەر «پاختىنىڭ قىممىتى»، «پاختىنىڭ باھاسى» دېگەن ئىبارىلەردىن نامۇۋاپىق بىلىنمەيدۇ. يەنە كېلىپ، ئىشچى ئۆزى ئەمگەك قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ بەدىلىگە ھەق تۆلەيدۇ. تۆلەش ۋاستىسى بولغان پۇل فۇنكسىيىسىدە تەييارلاپ بېرىلگەن بۇيۇمنىڭ قىممىتى ياكى باھاسىنى كېيىنچە ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ، دېمەك، بۇ يەردە قوشۇلغان ئەمگەكنىڭ قىممىتى ياكى باھاسىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ. ناھايەت، ئىشچىنىڭ كاپىتالىستقا بېرىدىغان «ئىستېمال

قىممىتى» ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى ئەمەس، بەلكى ئەمگەك كۈچىنىڭ فۇنكسىيىسى، يەنى مۇئەييەن پايدىلىق ئەمگەك، تىككۈچىلىك ئەمگىكى، موزدۇزلۇق ئەمگىكى، يىپ ئېگىرىش ئەمگىكى ۋەھاكازالار بولىدۇ. بۇنداق ئەمگەكنىڭ يەنە بىر جەھەتتىن قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئومۇمىي ئامىل ئىكەنلىكىگە، ئۇنى باشقا تاۋارلاردىن پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدىغان خۇسۇسىيىتىگە ئىگە ئىكەنلىكىگە كەلسەك، بۇنى ئاددىي ئاڭ بىلەن چۈشەنگىلى بولمايدۇ.

ئىشچىنىڭ مەيدانىدا تۇرۇپ قارايدىغان بولساق، ئىشچى ئۆزىنىڭ 12 سائەتلىك ئەمگىكى ئۈچۈن ئالتە سائەتلىك ئەمگىكى ياراتقان قىممەتنى، مەسىلەن، 3 شىللىڭنى ئالىدۇ، ئىشچى ئۈچۈن ئېيتقاندا ئۇنىڭ 12 سائەتلىك ئەمگىكى ئەمەلىيەتتە 3 شىللىڭلىق سېتىۋېلىش ۋاستىسى بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ كۈنلۈك تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىپ تۇرۇشى، 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا چىقىشى ياكى 2 شىللىڭغا چۈشۈپ قېلىشى مۇمكىن. ياكى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمەي، ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى تەمىنلەش بىلەن تەلەپ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ ئۆزگىرىشى ئارقىسىدا، 3 شىللىڭدىن 4 شىللىڭغا چىقىشى ياكى 2 شىللىڭغا چۈشۈپ قېلىشى مۇمكىن. بىراق، قانداقلا بولسۇن، ئۇ ھامان 12 ئىش سائىتى ئىشلەيدۇ. شۇڭا، ئۇ ئېرىشكەن قىممەتداشنىڭ مىقدار جەھەتتە ھەر قانداق ئۆزگىرىشى ئۇنىڭغا مۇقەررەر ھالدا ئۇنىڭ 12 ئىش سائىتىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسىنىڭ ئۆزگىرىشى بولۇپ كۆرۈنىدۇ. مۇشۇنداق ئەھۋال تۈپەيلىدىن، ئىش كۈنىنى ئۆزگەرمەس مىقدار دەپ قارىغان ئا. سىمىت(29) ئەكسىچە بىر خاتا ھۆكۈم چىقىرىدۇ: تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۆزگىرىپ

(29) ئا. سىمىت ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى توغرىسىدا توختالغان چېغىدىلا ئىش كۈنىنىڭ ئۆزگىرىدىغانلىقىنى تاسادىپىي ۋە مۇجمەل ھالدا تىلغا ئالىدۇ.



تۇرسىمۇ، ئەمگەكنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمەيدۇ، شۇڭا، ئىشچى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئوخشاش بىر ئىش كۈنى كۆپرەك ياكى ئازراق پۇل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

يەنە بىر جەھەتتىن، كاپىتالىستنى ئالايلى. شۈبھىسىزكى، ئۇ مۇمكىنقەدەر ئاز پۇل بىلەن مۇمكىنقەدەر كۆپ ئەمگەككە ئېرىشىش كويىدا بولىدۇ. شۇڭا، ئۇ ئەمەلىيەتتە، پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى بىلەن ئەمگەك كۈچى فۇنكسىيىسنى ئۆتىگەن چاغدا ياراتقان قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى پەرقىلا كۆڭۈل بۆلىدۇ. لېكىن، كاپىتالىست بارلىق تاۋارلارنى مۇمكىنقەدەر ئەرزانىراق سېتىۋېلىشقا ئۇرۇنىدۇ ھەمدە ھەمىشە ئەرزان سېتىۋېلىپ، قىممەت سېتىشتەك مانا مۇشۇنداق پۈتۈنلەي ئالدامچىلىقنى ئۆزى ئۇندۇرۇۋالىدىغان پايدىنىڭ مەنبەسى دەپ بىلىدۇ. دېمەك، ئەگەر ئەمگەكنىڭ قىممىتى دېگەن نەرسە راستىلا مەۋجۇت بولىدىغان بولسا، يەنە كېلىپ كاپىتالىست بۇ قىممەتنى راستىنلا تۆلىگەن بولسا، ئۇ ھالدا كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولمايدىغانلىقىنى، كاپىتالىستنىڭ پۇلىنىڭمۇ كاپىتالغا ئايلىنالمايدىغانلىقىنى كاپىتالىست چۈشىنەلمەيدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا، ئىش ھەققىنىڭ ئەمەلىي ھەرىكىتى بەزى ھادىسىلەرنىمۇ كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، بۇ ھادىسىلەر ئۇزاقتىن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنىڭ ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ يەنى ئەمگەكنىڭ ئۆزىنىڭ قىممىتىنىڭ تۆلەنگەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. بۇ ھادىسىلەرنى ئىككى چوڭ تۈرگە يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ: «بىرىنچىدىن، ئىش ھەققى ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇن-قىسقا بولۇشىغا ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. ئەگەر مۇشۇنداق بولىدىغان بولسا، بىز ئوخشاشلا، ماشىنىنىڭ بىر ھەپتىلىك ئىجارە ھەققى بىر كۈنلۈك ئىجارە ھەققىدىن قىممەت بولغاچقا، ماشىنىنىڭ قىممىتى ئەمەس، ماشىنىنىڭ ئىقتىدارىنىڭ قىممىتى تۆلىنىدۇ، دېيەلەيمىز. ئىككىنچىدىن، ئوخشاش بىر فۇنكسىيىنى ئىجرا قىلىدىغان باشقا-باشقا ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىدە شەخسەن پەرقلەر بولىدۇ. بۇنداق

شەخسەن پەرقلەر قۇللۇق تۈزۈم شارائىتىدىمۇ ئۇچرايدۇ، لېكىن قۇللۇق تۈزۈم شارائىتىدا ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى ھېچقانداق پەردىلەنمەستىن، ئوچۇق-ئاشكارىلا سېتىلىدۇ، بۇنداق پەرق ھېچقانداق خىيالىي تۇيغۇنى پەيدا قىلمايدۇ. بۇ يەردىكى پەرق پەقەت شۇنىڭدىكى: ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن ئېشىپ كېتىشى ئارقىسىدا كېلىدىغان مەنپەئەت ياكى ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن تۆۋەن بولۇشى ئارقىسىدا كېلىپ چىقىدىغان زىيان قۇللۇق تۈزۈم شارائىتىدا قۇلدارغا ئارتىلسا، ياللانما ئەمگەك تۈزۈمى شارائىتىدا ئىشچىنىڭ ئۆزىگە ئارتىلىدۇ، چۈنكى كېيىنكى ئەھۋالدا ئەمگەك كۈچىنى ئىشچىنىڭ ئۆزى ساتىدۇ، ئالدىنقى ئەھۋالدا بولسا، ئۈچىنچى شەخس ساتىدۇ.

قىسقىسى، «ئەمگەكنىڭ قىممىتى ۋە باھاسى» ياكى «ئىش ھەققى» دېگەن ئىپادىلىنىش شەكلى ئۆزى ئىپادىلىگەن ماھىيەتلىك مۇناسىۋەتتىن يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ۋە باھاسىدىن پەرقلىنىدۇ، بىز بارلىق ئىپادىلىنىش شەكىللىرى ۋە ئۇلارنىڭ كەينىگە يوشۇرۇنغان ئاساس توغرىسىدا ئېيتقان سۆزلەر بۇ يەرگىمۇ باب كېلىدۇ. ئىپادىلىنىش شەكىللىرى تارقىلىپ يۈرگەن تەپەككۇر شەكلى سۈپىتىدە بىۋاستە ۋە ئۆز-ئۆزىدىن تەكرار ھاسىل قىلىنىدۇ، ئۇلاردا يوشۇرۇنغان ئاساس بولسا پەقەت ئىلىمپەن ئارقىلىقلا ئېچىپ بېرىلىدۇ.① كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد شەيئىنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىغا يېقىنلاشقاندەك قىلىدۇيۇ، ئەمما ئۇنى ئاڭلىق تۈردە بايان قىلىپ بېرەلمەيدۇ. كلاسسىك سىياسىي ئىقتىساد بۇرژۇئا تېرىسىدىن قۇتۇلماي تۇرۇپ، بۇ ئىشنى ئورۇندىيالمايدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 581-بېتىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن



# 18-باب
# ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى

ئىش ھەققىنىڭ ئۆزى ئۆز نۆۋىتىدە خىلمۇخىل شەكىللەرگە كىرىدۇ، بۇنداق ئەھۋالنى ماتېرىيالغا ھەددىدىن زىيادە ئەھمىيەت بېرىپ، بارلىق شەكىللەرنىڭ پەرقىگە سەل قارايدىغان ئىقتىسادشۇناسلىق دەرسلىكلىرىدىن چۈشىنىۋالغىلى بولمايدۇ. ئەمما، بۇ بارلىق شەكىللەرنى شەرھلەپ ئۆتۈش ياللانما ئەمگەكنى مەخسۇس تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم دائىرىسىگە كىرىدۇ[400]، بۇ كىتابنىڭ ۋەزىپىسى دائىرىسىگە كىرمەيدۇ. بىراق، بۇ يەردە ھۆكۈمران ئورۇننى ئىگىلىگەن ئىككى خىل ئاساسىي شەكىلنى قىسقىچە چۈشەندۈرۈپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ.

ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەممىشە مۇئەييەن مەزگىل بويىچە سېتىلىشى① بىزگە ئايان. شۇڭا، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈندىلىك قىممىتى، ھەپتىلىك قىممىتى قاتارلىق ئۆزگىرىش شەكىللىرىنى بىۋاستە ئىپادىلەيدىغان شەكىل «ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى» شەكلى، يەنى كۈنلۈك ئىش ھەققى ۋەھاكازالاردىن ئىبارەت.

ئالدى بىلەن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، 15-بابتا بايان قىلىنغان ئەمگەك كۈچى باھاسى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشى توغرىسىدىكى قانۇنىيەت پەقەت شەكىل ئۆزگەرتىش يولى بىلەنلا ئىش ھەققى قانۇنىيىتىگە② ئايلىنىدۇ. ئوخشاشلا، ئەمگەك

① مۇشۇ تومنىڭ 322-324، 347-348، 364-365-بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 959-978-بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن

كۆچىنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتى بىلەن بۇ قىممەتتىن ئۆزگەرگەن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئەمەلىيەتتە نامىدىكى ئىش ھەققى بىلەن ئەمەلىي ئىش ھەققى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ماھىيەتلىك شەكىل جەھەتتە شەرھلەپ ئۆتۈلگەن ئىشلارنى ئىپادىلەش شەكلى جەھەتتە يەنە بىرقېتىم تەكرارلاش ئارتۇقچە ئىش. شۇڭا بىز ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ بىرقانچە ئالاھىدىلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىش بىلەن چەكلىنىمىز.

ئىشچىنىڭ ئۆزىنىڭ كۈندىلىك ئەمگىكى، ھەپتىلىك ئەمگىكى ۋەھاكازالارغا تايىنىپ ئېرىشكەن پۇل سوممىسى(30) ئۇنىڭ نامدىكى يەنى قىممەت بويىچە ھېسابلانغان ئىش ھەققى سوممىسىنى شەكىللەندۈرىدۇ. ئەمما ناھايىتى روشەنكى، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقىغا ئاساسەن، يەنى ئىشچىنىڭ ھەر كۈنى ئىشلىگەن ئەمگىكىنىڭ مىقدارىغا ئاساسەن، ئوخشاش بىر كۈنلۈك، ھەپتىلىك ئىش ھەققى ۋەھاكازالار ئىنتايىن ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك باھاسىغا ۋەكىللىك قىلالايدۇ، يەنى ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان ئىنتايىن ئوخشاش بولمىغان پۇل سوممىسىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. (31) شۇڭا، ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى تەكشۈرگەندە ئىش ھەققى ئومۇمىي سوممىسى، يەنى كۈنلۈك ئىش ھەققى، ھەپتىلىك ئىش ھەققى ۋەھاكازالارنىڭ ئومۇمىي سوممىسى بىلەن ئەمگەك باھاسىنى پەرقلەندۈرۈش شەرت. لېكىن بۇ باھانى يەنى مۇئەييەن مىقداردىكى

(30) بۇ يەردە ھەممىشە پۇلنىڭ ئۆز قىممىتى ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلىنىدۇ.

(31) «ئەمگەك باھاسى مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەككە تۆلەنگەن پۇل سوممىسىنى كۆرسىتىدۇ». (سېر ئېدۋارد ۋېستېر «ئاشلىق باھاسى ۋە ئىش ھەققى» 1826-يىل لوندون نەشرى 67-بەت) ۋېستېر «كاپىتالنى يەرگە ئىشلىتىش توغرىسىدا» (ئوكسفورد ئۇنىۋېرسىتېتىدىكى بىر تەتقىقاتچىنىڭ ئەسىرى، 1815-يىل لوندون نەشرى) سىياسىي ئىقتىساد تارىخىدا دەۋر بۆلگۈچ ئەھمىيەتكە ئىگە بۇ نامسىز ئەسەرنىڭ ئاپتورى.



ئەمگەكنىڭ پۇل قىممىتىنى قانداق تېپىش كېرەك؟ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوتتۇرىچە كۈنلۈك قىممىتىنى ئىش كۈنىنىڭ ئوتتۇرىچە سائەت سانىغا بۆلسەك، ئەمگەكنىڭ ئوتتۇرىچە باھاسىغا ئېرىشىمىز. ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى 3 شىللىڭ، يەنى ئالتە سائەتلىك ئەمگەك داۋامىدا يارىتىلغان قىممىتى بار مەھسۇلاتقا تەڭ، ئىش كۈنى 12 سائەت دېسەك، ئۇنداقتا بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى=$\frac{3\text{شىللىڭ}}{12}$=3 پېنسقا تەڭ بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ چىقىرىلغان سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى ئەمگەك باھاسىنى ئۆلچەيدىغان بىرلىك بولىدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەك باھاسى ئۈزلۈكسىز تۆۋەنلىگەن تەقدىردىمۇ، كۈنلۈك ئىش ھەققى، ھەپتىلىك ئىش ھەققى قاتارلىقلار يەنىلا ئۆزگەرمەي ساقلىنىپ قالىدۇ. مەسىلەن، بىر ئادەتتىكى ئىش كۈنى 10 سائەت داۋام قىلىپ، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى ئۈچ شىللىڭ بولسا، ئۇنداقتا بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى $3\frac{3}{5}$ پېنس بولىدۇ؛ ئىش كۈنى 12 سائەتكە ئۇزارتىلغان ھامان، بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى 3 پېنسقا چۈشىدۇ، ئىش كۈنى 15 سائەتكە ئۇزارتىلغان ھامان، بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى $2\frac{2}{5}$ پېنسقا چۈشىدۇ. شۇنداقتىمۇ، كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ. ئەكسىچە، ئەمگەك باھاسى ئۆزگەرمىگەن، ھەتتاكى تۆۋەنلىگەن تەقدىردىمۇ، كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئاشىدۇ. مەسىلەن، بىر ئىش كۈنى 10 سائەت، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى 3 شىللىڭ بولسا، ئۇنداقتا بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى $3\frac{3}{5}$ پېنس بولىدۇ. ناۋادا ئىشچىلار ئىش مىقدارىنىڭ كۆپىيىشى تۈپەيلىدىن ئەسلىدىكى ئەمگەك باھاسى بويىچە 12 سائەت ئەمگەك قىلسا، ئۇنداقتا ئۇنىڭ كۈنلۈك ئىش ھەققى كۆپىيىپ 3 شىللىڭ $7\frac{1}{5}$ پېنسقا

يېتىدۇ، لېكىن ئەمگەك باھاسىدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ. ئەگەر ئەمگەكنىڭ تاشقى ئاممىلىق مىقدارى ئاشماستىن، بەلكى ئىچكى ئاممىلىق مىقدارى ئاشسىمۇ، ئوخشاش نەتىجىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ.(32) شۇڭا، نامىدىكى كۈنلۈك ئىش ھەققى ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن بىللە، ئەمگەك باھاسى ئۆزگەرمەسلىكى ياكى چۈشۈپ كېتىشى مۇمكىن. ئائىلە باشلىقى تەمىن ئەتكەن ئەمگەك مىقدارى ئائىلە ئەزالىرىنىڭ ئەمگىكى بىلەن كۆپىيىدىغانلا بولسا بۇنى ئىشچى ئائىلىسىنىڭ كىرىمىگىمۇ تەتبىقلىغىلى بولىدۇ. شۇڭا، نامىدىكى كۈنلۈك ئىش ھەققى ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققىنى ئازايتماي تۇرۇپمۇ ئەمگەك باھاسىنى تۆۋەنلىتىدىغان تۈرلۈك ئۇسۇللار بار.(33)

(32) «ئىش ھەققى ئەمگەك باھاسى ۋە ئورۇنلانغان ئەمگەك مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ... ئىش ھەققىنىڭ ئېشىشى بىلەن ئەمگەك باھاسىنىڭمۇ ئۆسۈشى ناتايىن. ئەمگەك ۋاقتى بىرقەدەر ئۇزۇن ۋە ئەمگەك بىرقەدەر جىددىي بولغان ئەھۋالدا، ئىش ھەققى خېلىلا كۆپىيىشى، لېكىن ئەمگەك باھاسى ئۆزگەرمەسلىكى مۇمكىن.» (سېر ئېدۋارد ۋېستېر «ئاشلىق باھاسى ۋە ئىش ھەققى» 1826ـيىل لوندون نەشرى 67، 68 ۋە 112ـبەتلەر) ئەمما ۋېستېر «ئەمگەك باھاسى» قانداق بەلگىلىنىدۇ دېگەن بۇ ئاساسلىق مەسىلىگە كەلگەندە، بىمەنە گەپ سېتىپ ئۆتۈپ كەتكەن.

(33) 18ـئەسىردىكى سانائەت بۇرژۇئازىيىسىنىڭ ئەڭ تەلۋە ئاقلىغۇچىسى، بىز كۆپ قېتىم نەقىل ئالغان «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا» دېگەن ئەسەرنىڭ ئاپتورى بۇ مەسىلىنى ناھايىتى قالايمىقان بايان قىلغان بولسىمۇ، بۇ نۇقتىنى توغرا سېزىپ يېتىپ مۇنداق دېگەن: «يېمەكلىك ۋە باشقا تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنىڭ باھاسى ئەمگەك باھاسىنى ئەمەس (ئۇ ئەمگەك باھاسىنى نامىدىكى كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى دەپ چۈشىنىدۇ)، بەلكى ئەمگەك مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ، ئەگەر تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنىڭ باھاسى زور دەرىجىدە تۆۋەنلىسە، تەبىئىيكى سىلەر ئەمگەك مىقدارىنى مۇناسىپ ئازايتىسىلەر... ئەمگەك باھاسىنى ئۆستۈرۈش ياكى تۆۋەنلىتىشتە ئەمگەك باھاسىنىڭ نامىدىكى سوممىسىنى ئۆزگەرتىشتىن باشقا يەنە تۈرلۈك ئۇسۇل بارلىقى زاۋۇت خوجايىنلىرىغا ئايان» ([ج. كۈننىڭخام] «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا» 48 ۋە 61ـبەتلەر). ن. ۋ. سېنيور ئۆزىنىڭ «ئىش ھەققى نىسبىتى توغرىسىدا قىلغان ئۈچ نوتۇق» (1830ـيىل لوندون نەشرى)دە ۋېستېرنىڭ ئەسىرىنى ھېچقانداق نەقىل بەلگىسى ئىشلەتمەي كۆچۈرۈپ كېلىپ، مۇنداق دەيدۇ: «ئىشچى ئاساسلىقى ئىش ھەققىنىڭ مىقدارىغا كۆڭۈل بۆلىدۇ» (15ـبەت). دېمەك، ئىشچى ئاساسلىقى ئۆزى بەرگەن نەرسىگە، يەنى ئەمگەك مىقدارىغا ئەمەس، بەلكى ئۆزى ئېرىشىدىغان نەرسىگە، يەنى نامىدىكى ئىش ھەققى سوممىسىغا كۆڭۈل بۆلىدۇ!



ئادەتتىكى قانۇنىيەت مۇنداق: ئەگەر كۈنلۈك، ھەپتىلىك ئەمگەك ۋەھاكازالارنىڭ مىقدارى بەلگىلەنگەن بولسا، ئۇنداقتا كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئەمگەك باھاسىنى بەلگىلەيدۇ، لېكىن ئەمگەك باھاسىنىڭ ئۆزى ياكى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ، ياكى ئەمگەك كۈچى باھاسىنىڭ ئۆز قىممىتىدىن چەتنىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر ئەمگەك باھاسى بېكىتىلگەن بولسا، ئۇنداقتا كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئەمگەكنىڭ مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ.

ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ئۆلچەم بىرلىكى يەنى بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتىنى ئادەتتىكى ئىش كۈنى سائىتىگە بۆلۈشتىن ھاسىل بولغان بۆلۈنمىگە تەڭ بولىدۇ. بىر ئادەتتىكى ئىش كۈنىنى 12 سائەت، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتىنى 3 شىللىڭ، يەنى ئالتە سائەتلىك ئەمگەكتە يارىتىلغان قىممەتنى بار مەھسۇلات دەپ پەرەز قىلايلى، بۇنداق بولغاندا، بىر سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى 3 پېنس، ئۇنىڭ قىممەتنى بار مەھسۇلاتى 6 پېنس بولىدۇ. ئەگەر ھازىر ئىشچىنىڭ بىر كۈنلۈك ئىشى 12 سائەتكە يەتمىسە (ياكى بىر ھەپتىدە ئالتە كۈنگە يەتمىسە)، مەسىلەن ئاران ئالتە ياكى سەككىز سائەت ئىشلىسە، ئۇنداقتا مۇشۇ ئەمگەك باھاسى بويىچە ھېسابلىغاندا، ئۇ 2 شىللىڭ ياكى $1\frac{1}{2}$ شىللىڭ كۈنلۈك ئىش ھەققىگىلا ئېرىشىدۇ.(34) چۈنكى پەرەزگە

(34) بۇنداق بىنورمال تولۇق ئىشلىمەسلىكنىڭ تەسىرى ئىش كۈنىنى قانۇن ئارقىلىق مەجبۇرىي ئومۇمىيۈزلۈك قىسقارتىشنىڭ تەسىرى بىلەن تامامەن ئوخشىمايدۇ. ئالدىنقىسى ئىش كۈنىنىڭ مۇتلەق ئۇزارتىلىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولۇپ، ئۇ 15 سائەتلىك ئىش كۈنىدە يۈز ..رىدۇ، ئوخشاشلا 6 سائەتلىك ئىش كۈنىدىمۇ يۈز بېرىدۇ. نورمال ئەمگەك باھاسى بىرىنچى خىل ..الدا، ئىشچىنىڭ كۈنلۈك ئوتتۇرىچە ئەمگىكى 15 سائەت بويىچە ھېسابلىنىدۇ، ئىككىنچى خىل

ئاساسلانغاندا، ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچى قىممىتىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان كۈنلۈك ئىش ھەققىنى تېپىش ئۈچۈن، بىر كۈندە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئالتە سائەت ئىشلىشى كېرەك، يەنە شۇ پەرەزگە ئاساسلانغاندا، ئۇ ھەربىر سائەتنىڭ يېرىمىدا ئۆزى ئۈچۈن ئىشلىسە، يېرىمىدا كاپىتالىست ئۈچۈن ئىشلەيدۇ، شۇڭلاشقا ناھايىتى ئېنىقكى، ئەگەر ئۇنىڭ ئىشلىگەن ۋاقتى 12 سائەتكە يەتمىسە، ئۇ ئالتە سائەتلىك ئەمگەك بىلەن يارىتىلغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ. بىز ھەددىدىن زىيادە ئەمگەكنىڭ يامان ئاقىۋىتىنى ئالدىدا كۆرۈپ ئۆتتۇق، بۇ يەردە بىز يەنە ئىشچىنىڭ ئىشلىگەن ۋاقتى تولۇق بولماسلىقى تۈپەيلى تارتىدىغان ئازابئۇقۇبىتىنىڭ مەنبەسىنى بايقايمىز.

ئەگەر سائەتلىك ئىش ھەققى تۆۋەندىكى ئۇسۇل بىلەن بېكىتىلسە، يەنى كاپىتالىستنىڭ مەجبۇرىيىتى كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى تۆلەش بولماستىن، بەلكى ياللانما ئىشچى قانچە سائەت ئەمگەك قىلسا شۇنچە سائەتلىك ئىش ھەققىنى تۆلەشكە رازى بولسا، ئۇنداقتا، كاپىتالىست ئىشچىنىڭ ئىش ۋاقتىنى دەسلەپتە سائەتلىك ئىش ھەققى ياكى ئەمگەك باھاسىنى ھېسابلاشنىڭ ئۆلچەم بىرلىكى قىلىنغان ئاساس ۋاقىتتىنمۇ ئازايتىۋېتىدۇ. چۈنكى بۇ ئۆلچەم بىرلىكى $\frac{\text{ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى}}{\text{مۇئەييەن سائەتلىك ئىش كۈنى}}$ نىسبىتى بويىچە بېكىتىلگەن، شۇڭا، ئىش كۈنى مۇئەييەن سائەت سانىنى ئۆز ئىچىگە ئالمىغان ھامان، بۇنداق ئۆلچەم بىرلىكى تەبىئىي ھالدا ئۆزىنىڭ ھەرقانداق مەنىسىنى يوقىتىدۇ. ھەقلىق ئەمگەك بىلەن ھەقسىز ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش

ھالدا، كۈنلۈك ئوتتۇرىچە ئەمگىكى ئالتە سائەت بويىچە ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا، ئەگەر ئىشچى بىرىنچى خىل ھالدا ئاران $7\frac{1}{2}$ سائەت، ئىككىنچى خىل ھالدا ئاران ئۈچ سائەت ياللانسا، نەتىجە ئوخشاش بولىدۇ.



يوقىلىدۇ. ئەمدى كاپىتالىست ئىشچىنى ئۆز جېنىنى قامداشقا زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتىنى توشقۇزۇپ ئىشلەتكۈزمەيمۇ، ئىشچىدىن مەلۇم مىقداردىكى ئوشۇق ئەمگەكنى شىلىۋالىدۇ. كاپىتالىست ئەمگەكنىڭ ھەرقانداق قائىدىسىنى بۇزۇپ، تامامەن ئۆز خاھىشى ۋە كۆز ئالدىدىكى مەنپەئەتى بويىچە، گىشنى تازا شۇركەندۇرىدىغان ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بىلەن نىسپىي ياكى تامامەن ئىشسىزلىقنى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇۋېتىشى مۇمكىن. كاپىتالىست «نورمال ئەمگەك باھاسى»نى تۆلەش باھانىسى بىلەن، ئىش كۈنىنى نورمال چەكتىن ئاشۇرۇپ ئۇزارتىپ، ئىشچىغا ھەرقانداق مۇناسىپ تولۇقلىمىنى بەرمەسلىكى مۇمكىن. شۇڭا، لوندوندىكى بىناكارلىق ئىشچىلىرى كاپىتالىستلارنىڭ بۇنداق سائەتلىك ئىش ھەققىنى مەجبۇرىي يولغا قويۇش غەرىزىگە قارشى[1] تۇرۇش ئۈچۈن، تامامەن ئەقىلغە مۇۋاپىق بىر قوزغىلاڭنى (1860-يىلى) قوزغىغانىدى. قانۇندا ئىش كۈنىگە چەك قويۇلۇشى بىلەن بۇنداق نامۇۋاپىق ئىشلارغا خاتىمە بېرىلگەن بولسىمۇ، ئەمما، بۇنداق چەكلىمە ماشىنىلارنىڭ رىقابىتى، ئىشلىتىلىدىغان ئىشچىلارنىڭ سۈپەت جەھەتتىكى ئۆزگىرىشى قىسمەن ۋە ئومۇمىيۈزلۈك كرىزىس تۈپەيلىدىن كېلىپ چىقىدىغان تولۇق ئىش ۋاقتى بىلەن بەنت بولالماسلىقتەك ئەھۋاللارنى يوقىتالمايدۇ، ئەلۋەتتە.

كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى كۆپەيگەن ئەھۋالدا، ئەمگەك باھاسى نام جەھەتتىن ئۆزگەرمەي ساقلىنىپ قالىدۇ، ھەتتا ئۇنىڭ نورمال سەۋىيىسىدىنمۇ تۆۋەنلەيدۇ. بۇ ھال ئەمگەك باھاسى ياكى سائەتلىك ئەمگەك باھاسى ئۆزگەرمىگەنىنىڭ ئۈستىگە ئىش كۈنى ئادەتتىكى چېكىدىن ئېشىپ كەتكەندىلا يۈز بېرىدۇ. $\frac{\text{ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى}}{\text{ئىش كۈنى}}$ بۇ ئاددىي كەسىر ساندا، مەخرەج كۆپەيسە، سۈرەت تېخىمۇ تېز كۆپىيىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ خورىشى تۈپەيلىدىن، ئەمگەك كۈچىنىڭ

قىممىتى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئىجرا قىلىش ۋاقتى بىلەن تەڭ ئاشىدۇ، يەنە كېلىپ ئالدىنقىسىنىڭ ئېشىش نىسبىتى كېيىنكىسىگە قارىغاندا تېخىمۇ تېز بولىدۇ. شۇڭا، ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ھۆكۈمران ئورۇننى ئىگىلىگەن ھەم ئەمگەك ۋاقتى قانۇننىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمىغان نۇرغۇن سانائەت تارماقلىرىدا، مۇئەييەن سائەت سانىغا يەتكەن (مەسىلەن 10 سائەتكە توشقان) ئىش كۈننى نورمال ("normal working day"[«نورمال ئىش كۈنى»]، hours of work"، [«كۈنلۈك ئەمگەك»] "the day's work" "the regular [«مۇنتىزىم ئەمگەك ۋاقتى»]) قىلىدىغان ئادەت تەبىئىي شەكىللەنگەن. بۇ چەكتىن ئېشىپ كەتكەن ئەمگەك ۋاقتى نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىت بولۇپ شەكىللەنگەن ھەمدە سائەت ئۆلچەم بىرلىكى قىلىنىپ ئىش ھەققىدىن سىرت ئادەمنىڭ ئىچى سىرىلغۇدەك دەرىجىدە ئاز بولسىمۇ پۇل قوشۇپ بېرىلگەن.(35) نورمال ئىش كۈنى بۇ يەردە ئەمەلىي ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمى قاتارىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، يەنە كېلىپ پۈتۈن بىر يىل ئۇچۇن ئېيتقاندا، ئەمەلىي ئىش كۈنى ھەمىشە نورمال ئىش كۈنىدىنمۇ ئۇزۇن بولىدۇ. (36) بىرىتانىيىدىكى ھەر خىل سانائەت تارماقلىرىدا، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشى نورمال چەكتىن

(35) «نورمىدىن تاشقىرى ئىشلىگەن ۋاقىتقا بېرىلىدىغان ھەق نىسبىتى (تور توقۇش كەسپىدە) ئىنتايىن تۆۋەن، ھەر سائىتى ئۈچۈن 1/2 پېنس بېرىدۇ، ھەتتا ئۇ ئىشچىلارنىڭ سالامەتلىكى ۋە ھاياتىغا يەتكۈزىدىغان زور زىيىنى بىلەن كەسكىن سېلىشتۇرما بولۇپلا قالماستىن، نورمىدىن تاشقىرى ئىشلىگەن ۋاقىتقا بېرىلگەن بۇ ئازغىنە ھەق ھەمىشە نورمىدىن تاشقىرى ئىشلەشكە كېتىدىغان يېمەك-ئىچمەك ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 16-بەت، 117-نومۇرلۇق)

(36) مەسىلەن، زاۋۇت قانۇنى يېقىنقى كۈنلەردە يولغا قويۇلۇشتىن ئىلگىرى، تام قەغىزى ئىشلەش كەسپىدە ئەھۋال شۇنداق بولغان. «بىز توختىماي ئىشلەيمىز، تاماق يەۋالغۇدەك ۋاقتىمۇ يوق، نەتىجىدە 10 يېرىم سائەتلىك كۈنلۈك ئىش چۈشتىن كېيىن سائەت تۆت يېرىمدا ئاخىرلىشىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ۋاقىتنىڭ ھەممىسى نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىت بولىدۇ، كۆپىنچە



ئېشىپ كەتكەن چاغدا، ئەمگەك باھاسىنىڭ ئېشىشى بىلەن مۇنداق بىر ئەھۋال كېلىپ چىققان، يەنى ئاتالمىش نورمال ئىش ۋاقتى ئىچىدىكى ئەمگەكنىڭ باھاسى ناھايىتى تۆۋەن بولغان، شۇنىڭ بىلەن يېتەرلىك ئىش ھەققىگە ئېرىشىشنى ئويلايدىغان ئىشچىلار نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىتتا ئىش ھەققى يۇقىرىراق ئىشنى قىلىشقا مەجبۇر بولغان. (37) قانۇن ئارقىلىق ئىش كۈنىگە چەكلىمە قويۇلۇشى بىلەن بۇنداق ئوشۇق

ھاللاردا بۇ ۋاقىت چۈشتىن كېيىن سائەت ئالتىدىن بۇرۇن ئاخىرلاشمايدۇ. شۇڭا، ئەمەلىيەتتە بىز يېلىۋىي نورمىدىن تاشقىرى ئىشلىگەن بولىمىز.» (ئا. سمىت ئەپەندىنىڭ گۇۋاھلىق سۆزى، «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 1-نومۇرلۇق دوكلات» 125-بەتكە بېسىلغان)

(37) مەسىلەن، شوتلاندىيىنىڭ ئاقارتىش كەسپىدە شۇنداق بولغان. «شوتلاندىيىنىڭ بەزى جايلىرىدا، بۇ كەسىپلەر (1862-يىلى زاۋۇت قانۇنى يولغا قويۇلۇشتىن ئىلگىرى) نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىت تۈزۈمى بويىچە ئىشلىگەن، يەنى 10 سائەت نورمال ئىش كۈنى ھېسابلانغان. بۇ ۋاقىت ئىچىدە ھەر بىر كىشى 1 شىللىڭ 2 پېنسكە ئېرىشكەن. لېكىن ھەر كۈنى يەنە ئۈچ سائەتتىن تۆت سائەتكىچە نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىت بولۇپ، ھەر سائىتى ئۈچۈن 3 پېنس ھەق ئېلىشقا توغرا كېلەتتى. بۇنداق تۈزۈمنى يولغا قويۇش نەتىجىسىدە نورمال ۋاقىتتىلا ئەمگەك قىلىدىغانلار ھەپتىدە ئاران 8 شىللىڭ ئىش ھەققى ئالالايتتى. نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىتتا ئىشلىمىسە، ئۇنىڭ ئىش ھەققى يەتمەيتتى.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 10-بەت) بۇنداق «نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىتقا بېرىلگەن ھەق ئىشچىلارنى قىزىقتۇرىدىغان نەرسە ئىدىكى، ئىشچى ئۇنىڭغا قارشىلىق كۆرسىتەلمەيتتى» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 5-بەت). لوندوننىڭ سىتى كوچىسىدىكى كىتاب تۈپلەش كەسپىگە 14-15 ياشلاردىكى نۇرغۇن قىز بالىلار ياللانغان، يەنە تېخى شاگىرتلىق توختامى تۈزۈلۈپ، بەلگىلىك ئەمگەك سائىتى بەلگىلەنگەن. شۇنداق تۇرۇغلۇقمۇ، ھەر ئاينىڭ ئاخىرقى ھەپتىسىدە ئۇلار يېشى چوڭ ئەر ئىشچىلار بىلەن بىللە كېچە سائەت 10، 11، 12لەرگىچە، ھەتتا كېچە سائەت بىرگىچە ئىشلىگەن. «خوجايىن ئۇلارنى قوشۇپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ۋە بىر ۋاقىتلىق مول كېچلىك تاماق پۇلى بىلەن قىزىقتۇرغان»، ئۇلار بۇ كېچلىك تاماقنى يېقىن ئەتراپتىكى قاۋاقخانىلاردا يەيدىكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ «ياش پەرىشتىلەر» ئارىسىدا ئىنتايىن ئەخلاقسىزلىق پەيدا بولغان («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 5-نومۇرلۇق دوكلات» 44-بەت 191-نومۇرلۇق). ئەمما ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشلىرى باشقا كىتابلاردىن باشقا يەنە زور مىقداردىكى ئىنجىل ۋە دىنىي كىتابلارنى تۈپلەش يولى بىلەن يۇيۇلۇپ تۇرغان.

ھەق ئالىدىغان ئىشقا خاتىمە بېرىلگەن. (38)

بىر سانائەت تارمىقىدا ئىش كۈنى قانچە ئۇزۇن بولسا، ئىش ھەققىنىڭ شۇنچە تۆۋەن بولىدىغانلىقى ھەممىگە مەلۇم پاكىت. (39) زاۋۇت تەكشۈرگۈچى ئا. رېدگرېيۋ 1839ـ يىلىدىن 1859ـ يىلىغىچە بولغان 20 يىللىق سېلىشتۇرۇپ كۆزىتىش ئارقىلىق بۇ نۇقتىنى چۈشەندۈرگەن. ئۇنىڭ كۆزىتىشىگە ئاساسلانغاندا، ئىش كۈنى 10 سائەت بولۇش قانۇنىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىغان زاۋۇتلاردا ئىش ھەققى ئۆسكەن، لېكىن كۈندە 14ـ15 سائەتلىك ئىشلەيدىغان زاۋۇتلاردا ئىش ھەققى تۆۋەنلەپ كەتكەن.(40)

«ئەمگەك باھاسى بېكىتىلىپ بولغان چاغدا، كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ» دېگەن بۇ قانۇنىيەتتىن ئالدى بىلەن مۇنداق يەكۈن چىقىرىشقا بولىدۇ: ئەمگەك باھاسى قانچە تۆۋەن بولسا، ئىشچىلارنىڭ ناھايىتى ئاز بولسىمۇ ئوتتۇرىچە ئىش ھەققىنى ئېلىشقا كاپالەتلىك قىلىش

(38) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863ـ يىل 4ـ ئاينىڭ 30ـ كۈنى» 5ـ بەتكە قاراڭ. 1860ـ يىلىدىكى چوڭ ئىش تاشلاش ۋە ئىتتىپاقداشلار ئىش توختىتىش داۋامىدا، لوندوندىكى بىناكارلىق ئىشچىلىرى تۆۋەندىكى ئىككى شەرت ئاستىدا ئاندىن سائەتلىك ئىش ھەققىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا بايانات ئېلان قىلىپ ، ۋەزىيەتكە تامامەن توغرا باھا بەرگەن: 1. ئەمگەكنىڭ سائەتلىك باھاسىنى بەلگىلەش بىلەن بىر ۋاقىتتا، توققۇز سائەت ياكى 10 سائەتنى نورمال ئىش كۈنى قىلىپ بەلگىلەش كېرەك، بەلكى 10 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ ھەر بىر سائىتىنىڭ باھاسى توققۇز سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ ھەر بىر سائىتىنىڭ باھاسىدىن يۇقىرى بولۇشى كېرەك؛ 2. نورمال ئىش كۈنىدىن ئېشىپ كەتكەن ھەر بىر سائەت نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىت ھېسابلىنىپ، ئۇنىڭغا يۇقىرى ھەق بېرىلىشى كېرەك.

(39) «بۇنىڭدىن باشقا، بۇ ئىنتايىن دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان بىر پاكىت: ئادەتتە ئەمگەك ۋاقتى ئۇزۇن جايلاردا ئىش ھەققى تۆۋەن بولىدۇ.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863ـ يىل 10ـ ئاينىڭ 31ـ كۈنى» 9ـ بەت) «قورساق تويغۇزۇشقىلا يېتىدىغان ئىش ھەققى ئۈچۈن ئىشلەيدىغان ئەمگەك كۆپىنچە بەك ئۇزۇن بولىدۇ.» («ئاممىۋى سەھىيە. 6ـ نومۇرلۇق دوكلات. 1863ـ يىل» 15ـ بەت)

(40) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860ـ يىل 4ـ ئاينىڭ 30ـ كۈنى» 31ـ، 32ـ بەتلەر.



ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان ئەمگەك مىقدارى مۇقەررەر شۇنچە چوڭ بولىدۇ، ياكى ئىش كۈنى مۇقەررەر شۇنچە ئۇزۇن بولىدۇ. ئەمگەك باھاسىنىڭ ئەرزان بولۇشى بۇ يەردە ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىشقا تۈرتكە بولۇش رولىنى ئوينايدۇ.(41)

لېكىن، ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى ئەكسىچە ئۆز نۆۋىتىدە ئەمگەك باھاسىنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشىگە، شۇنىڭ بىلەن بىللە كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدۇ.

ئەمگەك باھاسى $\frac{\text{ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى}}{\text{مۇئەييەن سائەتلىك ئىش كۈنى}}$ ئارقىلىق بەلگىلىنىدىغان بۇ پاكىت شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى: ئەگەر ھېچقانداق تۆلەم بولمىسا، يالغۇز ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشى ئەمگەك باھاسىنى تۆۋەنلىتىۋېتىشى مۇمكىن. لېكىن كاپىتالىستقا ئىش كۈنىنى ئۇزاققىچە ئۇزارتىش ئىمكانىيىتىنى بېرىدىغان ئەھۋال، ئەڭ دەسلەپتە ئۇنىڭغا شۇنداق ئىمكانىيەت بەرگەن بىلەن ئاخىرىدا كاپىتالىستنى ئەمگەك باھاسىنى نام جەھەتتە تۆۋەنلىتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئەمگەك سائەت سانى كۆپىيىدۇ، لېكىن ئومۇمىي باھا يەنى كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى تۆۋەنلەيدۇ. بۇ يەردە ئىككى خىل

(41) مەسىلەن، ئەنگلىيىدە مىخنى قولدا ئىشلەپچىقىرىدىغان ئەمگەك باھاسىنىڭ تۆۋەن بولۇشى تۈپەيلىدىن، ھەر كۈنى 15 سائەت ئىشلىگەندىلا ئاندىن ئىنتايىن ئازغىنە ھەپتىلىك ئىش ھەققىگە ئېرىشەلەيدۇ. «ئۇ ئەتىگەندىن كەچكىچە ھېرىپ-چارچاپ خېلى كۆپ سائەتلەپ ئىشلىگەندىلا، ئاندىن 11 پېنس ياكى 1 شىللىڭ تاپالايدۇ، يەنە كېلىپ بۇنىڭدىن يەنە $2\frac{1}{2}$ دىن 3 پېنسقىچە پۇل قورال-سايمانىنىڭ ئۇپرىشى، يېقىلغۇنىڭ خورىشى ۋە تۆمۈر چىقىرىندىسى ئۈچۈن تۇتۇپ قېلىنىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3ـ نومۇرلۇق دوكلات» 136ـ بەت 671ـ نومۇرلۇق) ئىش ۋاقتى ئوخشاش ئۇزۇن ۋاقىت ئىچىدە ئايال ئىشچىلار ھەپتىدە ئاران 5 شىللىڭ ئىش [illegible] ئالىدۇ (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 137ـ بەت 674ـ نومۇرلۇق).

ئەھۋالنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم بىر يېرىم ئادەم ياكى ئىككى ئادەمنىڭ ئىشنى ئورۇنلىسا، ئۇنداقتا بازاردا ئەمگەك كۈچىنىڭ تەمىناتى ئۆزگەرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئەمگەك تەمىناتى يەنىلا ئېشىپ بارىدۇ. بۇنىڭدىن كېلىپ چىققان ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت كاپىتالىستنى ئەمگەك باھاسىنى تۆۋەنلىتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ، ئەمگەك باھاسىنىڭ تۆۋەنلىشى ئۆز نۆۋىتىدە كاپىتالىستنى ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ. (42) لېكىن بۇنداق بىنورمال يەنى ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن ئېشىپ كەتكەن ھەقسىز ئەمگەك مىقدارىنى باشقۇرۇش ھوقۇقى ناھايىتى تېزلىكتە كاپىتالىستلارنىڭ ئۆز ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت ۋاستىسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. تاۋار باھاسىنىڭ بىر قىسمى ئەمگەك باھاسىدىن ھاسىل بولىدۇ. ئەمگەك باھاسىنىڭ ھەقسىز قىسمىنى تاۋار باھاسىغا ھېسابلاشنىڭ ھاجىتى يوق. ئۇنى تاۋار سېتىۋالغۇچىلارغا ھەدىيە قىلىپ بېرىش مۇمكىن. بۇ — رىقابەت ياردىمى بىلەن قويۇلغان بىرىنچى قەدەم. رىقابەتنىڭ مەجبۇرلىشى بىلەن ئورۇنلىنىدىغان ئىككىنچى قەدەم شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، تاۋارنىڭ سېتىش باھاسىدىن ھېچبولمىغاندا ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش يولى بىلەن پەيدا بولغان بىنورمال قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىنى چىقىرىۋېتىش لازىم. تاۋارنىڭ بىنورمال ئەرزان سېتىش باھاسى مۇشۇنداق ئۇسۇل بىلەن ۋۇجۇدقا كېلىدۇ، دەسلەپتە ئاندا-ساندا كۆرۈلىدىغان بۇ باھا كېيىن بارا-بارا مۇقىملىشىپ قالىدۇ ھەمدە شۇنىڭدىن ئېتىبارەن ئەمگەك

(42) مەسىلەن، زاۋۇت ئىشچىسى ئادەتتىكىچە كۆپ ئىشلەش سائەتلىرىدە ئىشلەشتىن باش تارتسا، «ئۇنىڭ ئورنىنى كۆپرەك ئىشلەشنى خالايدىغان ئىشچى ئالىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇ ئىشسىز قالىدۇ» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» گۇۋاھلىق سۆز 39-بەت، 58-نومۇرلۇق). «ئەگەر بىر ئادەم ئىككى ئادەمنىڭ ئىشىنى ئىشلىسە... پايدا نىسبىتى ئادەتتە ئۆسىدۇ... چۈنكى بۇنداق ئۇستىلمە ئەمگەك تەمىناتى ئەمگەكنىڭ باھاسىنى تۆۋەنلىتىدۇ» (سېنيۇر «ئىش ھەققى نىسبىتى توغرىسىدا ئۈچ نوتۇق» 1830-يىل لوندون نەشرى 15-بەت)



ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى ۋە ئىنتايىن تۆۋەن ئىش ھەققى ئۇچۇن ئۆزگەرمەس ئاساس بولۇپ قالىدۇ، دەسلەپكى بۇنداق سېتىش باھاسى ھەقىقەتەن مۇشۇنداق ئەھۋاللار كەلتۈرۈپ چىقارغان نەتىجە ھېسابلىنىدۇ. بىز بۇ ھەرىكەتنى كۆرسىتىپلا ئۆتىمىز، چۈنكى رىقابەتنى تەھلىل قىلىش بۇ يەردە قىلىدىغان ئىشىمىز ئەمەس[401]. ئەمما بىز يەنىلا كاپىتالىستنىڭ ئۆز ئىقرارىنى ئاڭلاپ ئۆتەيلى.

«بىرمىنھامدا خوجايىنلار ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت شۇنداق كەسكىن بولغان، شۇ سەۋەبتىن ئارىمىزدىكى بەزى كىشىلەر خوجايىنلىق سالاھىيىتى بىلەن ئۆزلىرى ئادەتتە نومۇس قىلىدىغان ئىشلارنى قىلىۋاتىدۇ؛ لېكىن مۇشۇنداق تۇرۇپ كۆپ پۇل تاپالمىغان تەقدىردىمۇ، ئاممىغا بۇنىڭدىن نەپ تېگىدۇ.»(43)

لوندوندا بولكا پىشۇرۇپ ساتىدىغان ئىككى خىل خوجايىننىڭ بارلىقى ئېسىمىزدە، ئۇنىڭ بىر خىلى بولكىنى پۈتۈن باھا بويىچە ساتىدۇ، يەنە بىر خىلى نورمال باھادىن تۆۋەن باھادا ساتىدۇ①. «پۈتۈن باھا بىلەن ساتقۇچى» پارلامېنت تەكشۈرۈش كومىتېتىغا ئۆزىنىڭ رىقابەتچىسىنى ئەيىبلەپ مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرالىشىدىكى سەۋەب، بىرىنچىدىن، ئۇلار جامائەتنى ئالداۋاتىدۇ (تاۋاردا ساختىپەزلىك قىلىش ئارقىلىق)، ئىككىنچىدىن، ئىشچىلارغا 12 سائەتلىك ئىش ھەققى بېرىپ، ئۇلاردىن 18 سائەتلىك ئەمگەك ئۇندۇرۇۋاتىدۇ... ئىشچىنىڭ ھەقسىز ئەمگىكىنى رىقابەت كۈرىشىنىڭ ۋاستىسى قىلىۋاتىدۇ... بولكا خوجايىنلىرى ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت — كېچىلىك ئەمگەكنى بىكار قىلالماسلىقنىڭ سەۋەبى. تۆۋەن باھادا ساتقۇچى بولكىنى تەننەرخ باھاسى (ئۇ ئۇن باھاسىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ)دىن تۆۋەن باھادا ساتىدۇ، لېكىن ئۇ ھەرگىز

(43) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» گۇۋاھلىق سۆز 66-بەت، " نومۇرلۇق.

(1) مۇشۇ تومنىڭ 324-بېتىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن

زىيان تارتمايدۇ، چۈنكى ئۇ ئىشچىلاردىن تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك ئۈندۈرۈۋالىدۇ. ئەگەر مەن ئۆز ئىشچىلىرىمنى پەقەت 12 سائەت ئىشلەتسەم، خوشنام ئۆز ئىشچىلىرىنى 18 سائەت ياكى 20 سائەت ئىشلەتسە، مۇقەررەركى، ئۇ سېتىش باھاسى جەھەتتە مېنى مەغلۇپ قىلىدۇ. ئەگەر ئىشچىلار ئىش ۋاقتىدىن ئۇشۇق ئىشلىگەن ھەققىنى چىڭ تۇرۇپ تەلەپ قىلالىغان بولسا، بۇنداق نەيرەڭ شۇ زامان تۈگەشكە بولاتتى... تۆۋەن باھادا ساتقۇچى ياللىغان ئىشچىلارنىڭ زور بىر قىسمى چەت ئەللىك كىشىلەر، ياش باللار ۋە قولغا كەلتۈرۈش مۇمكىن بولغان ھەرقانداق ئىش ھەققىگە قانائەت قىلىشقا مەجبۇر بولغان باشقا كىشىلەر.» (44)

بۇنداق شىكايەتنىڭ قىزىقارلىق بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى، ئۇ كاپىتالىستنىڭ كاللىسىدا ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ساختا كۆرۈنۈشلا ئەكس ئېتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. ئەمگەكنىڭ نورمال باھاسىنىڭ مۇئەييەن مىقداردىكى ھەقسىز ئەمگەكنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى ھەمدە دەل مۇشۇنداق ھەقسىز ئەمگەك كاپىتالىست ئالىدىغان پايدىنىڭ نورمال مەنبەسى ئىكەنلىكىنى كاپىتالىست بىلمەيدۇ. ئۇشۇق ئەمگەك ۋاقتىدىن ئىبارەت بۇ كاتېگورىيە كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا تولىمۇ مەۋجۇت ئەمەس، چۈنكى ئۇشۇق ئەمگەك ۋاقتى نورمال ئىش كۈنىگە كىرگۈزۈلگەن بولىدۇ، بەلكى بۇ نورمال ئىش كۈنى كاپىتالىستنىڭ قارىشىدا كۈنلۈك ئىش ھەققى قاتارىدا تۆلەنگەن ھېسابلىنىدۇ. لېكىن نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىت، يەنى ئىش كۈنىنى ئادەتتىكى ئەمگەك باھاسىغا ماس كېلىدىغان چەكتىن ئاشۇرۇپ ئۇزارتىۋېتىش كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا ھەقىقەتەن مەۋجۇت.

(44) «بولكا ئىشچىلىرىنىڭ ئايال پادىشاھنىڭ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە سۇنغان ئەرزى ھەققىدىكى دوكلات» 1862-يىل لوندون نەشرى 52-بەت ۋە ئوخشاش دوكلات، گۇۋاھلىق سۆز 479-، 359-، 27-نومۇرلۇق. ئەمما، يۇقىرى باھادا ساتقۇچى، ئالدىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك ۋە ئۇلارنىڭ جارچىسى بېننېتنىڭ ئىقرار قىلغىنىدەك، ئۆز ئىشچىلىرىنى «ئىشنى كەچقۇرۇن سائەت 11دە ياكى تېخىمۇ بالدۇرراق باشلاشقا مەجبۇر قىلىدۇ ھەمدە كۆپىنچە ئىشنى ئىككىنچى كۈنى كەچقۇرۇن سائەت يەتتىگىچە داۋام قىلدۇرىدۇ» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 22-بەت).①

① بۇ تومنىڭ 471-، 472-بەتلىرىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن



كاپىتالىست ئۆزىنىڭ تۆۋەن باھادا ساتقۇچى رىقابەتچىسىگە تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن، ھەتتا بۇنداق نورمىدىن تاشقىرى ۋاقىتقا ئۇشۇق ھەق بېرىدىغانلىقىنى تەشەببۇس قىلىدۇ. لېكىن ئۇ بۇنداق ئۇشۇق ھەقنىڭمۇ ئادەتتىكى سائەتلىك ئەمگەك باھاسىغا ئوخشاش، ھەقسىز ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى يەنىلا بىلمەيدۇ. مەسىلەن، 12 سائەتلىك ئىش كۈنىنىڭ بىر سائەتلىك باھاسى 3 پېنس، يەنى 1/2 ئەمگەك سائىتىدە يارىتىلغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىگە تەڭ، نورمىدىن تاشقىرى سائەتلىك ئەمگەك باھاسى 4 پېنس، يەنى 2/3 ئەمگەك سائىتىدە يارىتىلغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىگە تەڭ بولسۇن. بىرىنچى ھالدا، كاپىتالىست 1/2 سائەتلىك ئەمگەكنى ھەقسىز ئىگىلىۋالىدۇ، ئىككىنچى ھالدا، 1/3 سائەتلىك ئەمگەكنى ھەقسىز ئىگىلىۋالىدۇ.

# 19-باب
# ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى

ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى بولغىنىدەك، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلىدىنلا ئىبارەت.

ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، بىر قاراشتىلا ئىشچىنىڭ ساتقان ئىستېمال قىممىتى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ فۇنكسىيىسى يەنى جانلىق ئەمگەك ئەمەس، بەلكى مەھسۇلاتتا ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكتەك، بۇنداق ئەمگەكنىڭ باھاسى ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىدىكىدەك ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى / مۇئەييەن سائەتلىك ئىش كۈنى دىن ئىبارەت دېگەن بۇ كەسىر سان بىلەن بەلگىلەنمەستىن، بەلكى ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئىش ئۈنۈمى بىلەن بەلگىلىنىدىغاندەك كۆرۈنىدۇ. (45)

(45) «ئىش بويىچە ئىشلەش تۈزۈمى ئىشچىلار تارىخىدا مەلۇم بىر دەۋردىن دېرەك بېرىدۇ؛ ئۇ كاپىتالىستنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدىكى ئاددىي كۈنلۈكچى ئىشچىلارنىڭ ئورنى بىلەن يېقىن كەلگۈسىدە كاپىتالىست بىلەن قول ھۈنەرۋەنلەرنى قوشۇپ باشقۇرۇشتىن ئۈمىد بولغان بىرلەشمە قول ھۈنەرۋەنلەر ئوتتۇرىسىدىكى مەنزىلدىن ئىبارەت. ئىش بويىچە ئىشلەيدىغان ئىشچىلار ھەتتا ئۆز خوجايىنلىرىنىڭ كاپىتالىغا تايىنىپ ئەمگەك قىلغان چاغلىرىدىمۇ، ئەمەلىيەتتە ئۆز-ئۆزلىرىگە خوجايىندۇر» (جون ۋاتس «ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ۋە ئىش تاشلاش. ماشىنا ۋە كوپېراتىپ» 1865-يىل مانچېستېر نەشرى. 52-، 53-بەتلەر) مېنىڭ بۇ كىتابچىدىن نەقىل كەلتۈرۈشىمنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئۇ كىتابچە ھەقىقەتەن ئاقىلغۇچىلارنىڭ ئاللىبۇرۇن چىرىپ رەسۋاسى چىققان بىمەنە



ئالدى بىلەن، ئىككى خىل ئىش ھەققى شەكلى ئوخشاش كەسىپلەردە بىرلا ۋاقىتتا تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان بۇ پاكىت جەزمەن بۇنداق پەرەزگە بولغان ئىشەنچنى قاتتىق تەۋرىتىپ قويىدۇ. مەسىلەن:

«لوندوندىكى نابورچىكلار ئادەتتە ئىشقا قاراپ ھەق ئالىدۇ، ئۇلاردا ۋاقىتقا قاراپ ھەق ئېلىش ئىستىسنادۇر، ئەكسىچە، ھەرقايسى جايلاردىكى نابورچىكلار ئادەتتە ۋاقىتقا قاراپ ھەق ئالىدۇ، ئۇلاردا ئىشقا قاراپ ھەق ئېلىش ئىستىسنادۇر. لوندون پورتىدىكى كېمىسازلىق ئىشچىلىرى ئىشقا قاراپ ھەق ئالىدۇ، ئەنگلىيىنىڭ باشقا پورتلىرىدىكى كېمىسازلىق ئىشچىلىرى بولسا ۋاقىتقا قاراپ ھەق ئالىدۇ.» (46)

لوندوندا، ئەينى بىر خىلدىكى ئىگەر-جابدۇق ئىشخانىلىرىدا ئەينى بىر خىلدىكى ئىش بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان فرانسىيىلىكلەرگە كۆپ ھاللاردا ئىشقا قاراپ ھەق بېرىلىدۇ، ئەنگلىيىلىكلەرگە ۋاقىتقا قاراپ ھەق بېرىلىدۇ. ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى تۈزۈمى ئومۇمىيۈزلۈك يولغا قويۇلغان ھەقىقىي زاۋۇتلاردا، ئايرىم ئەمگەك فۇنكسىيىلىرىگە تېخنىكا جەھەتتىكى سەۋەب تۈپەيلىدىن ئىشقا قاراپ ھېسابلىغىلى بولمىغاچقا، ۋاقىتقا قاراپ ھەق بېرىلىدۇ. (47) ئەمما شۇ

سۆزلىرى بىلەن تولغان سېسىق ئازگال ئىدى. ۋاتس ئەپەندى ئىلگىرى ئوۋېنىزمغا قىزىقىپ كېتىپ 1842-يىلى «سىياسىي ئىقتىسادچىلارنىڭ ئەمەلىيىتى ۋە خىيالى» دېگەن باشقا بىر كىتابچىنى باستۇرۇپ چىقارغان، ئۇنىڭدا مۈلۈكنى بۇلاڭچىلىق دېگەن. بۇ خېلى ئىلگىرىكى گەپ.

(46) ت.ج.دۇنىنىڭ «ئىشچىلار بىرلەشمىسى ۋە ئىش تاشلاش» 1860-يىل لوندون نەشرى 22-بەت.

(47) بۇ ئىككى خىل ئىش ھەققى شەكلىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا تەڭ مەۋجۇت بولۇشى زاۋۇت - ۋجايىنلىرىنىڭ ئالدامچىلىق قىلىشىغا كۆپ پايدىلىق بولىدىغانلىقىنى تۆۋەندىكى بۇ مىسال چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ: «بىر زاۋۇت ياللىغان 400 ئادەمنىڭ يېرىمى ئىشقا قاراپ ھەق ئالىدۇ، ئىش ۋاقتى ئۇزۇنراق بولسا ئۇلارغا بىۋاسىتە نەپ تېگىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا 200 ئادەم كۈنلۈك ھەق ئالىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىش ۋاقتى ئىشقا قاراپ ھەق ئالىدىغان ئىشچىغا ئوخشاش ئۇزۇن، لېكىن ئۇلارنىڭ ئوشۇق ئىش ۋاقتىغا ئالىدىغان ئىش ھەققى ھېچقانچە ئەمەس... 200 ئادەمنىڭ كۈندە

ناھايىتى ئېنىقكى، ئىش ھەققى تۆلەش شەكىللىرىدىن بىرى يەنە بىرىگە قارىغاندا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا تېخىمۇ پايدىلىق بولسىمۇ، ئىش ھەققى تۆلەش شەكلىدىكى پەرق ئىش ھەققىنىڭ ماھىيىتىنى قىلچىمۇ ئۆزگەرتەلمەيدۇ.

ئاددىي ئىش كۈنىنى 12 سائەت، بۇنىڭ ئالتە سائىتى ھەقلىق، ئالتە سائىتى ھەقسىز ئەمگەك دەپ پەرەز قىلايلى. بىر ئىش كۈنىدە ھاسىل قىلىنغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىنى 6 شىللىڭ دەپ پەرەز قىلساق، دېمەك بىر ئىش سائىتىدە ھاسىل قىلىنغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى 6 پېنس بولىدۇ. پەرەزدىكى تەجرىبىلەر شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، ئوتتۇرىچە ئەمگەك سىجىللىقى ۋە ماھارىتىگە ئىگە بولغان ھەممە بىر خىل بۇيۇمنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئەمەلىيەتتە ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىنىلا سەرپ قىلىدىغان بىر ئىشچى 12 سائەت ئىچىدە 24 دانە مەھسۇلات يارىتىدۇ، بۇنىڭدا بۇ مەھسۇلاتلار ئايرىم-ئايرىم مەھسۇلات بولامدۇ، ياكى بۆلۈنمەس بىر مەھسۇلاتنىڭ ئايرىم-ئايرىم ئۆلچەملىك بولىدىغان قىسىملىرىدىن ئىبارەت بولامدۇ، بەرىبىر. شۇنداق بولغاندا، بۇ 24 دانە مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنى چىقىرىۋەتكەندە 6 شىللىڭ، ھەر بىر مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى 3 پېنس بولىدۇ. ئىشچى ھەر بىر مەھسۇلاتتىن $1\frac{1}{2}$ پېنسقا

1/2 سائەتتە ئورۇندايدىغان ئىشى بىر ئادەمنىڭ 50 سائەتتە ئورۇندايدىغان ئىشىغا ياكى بىر ئادەمنىڭ بىر ھەپتىلىك ئىشىنىڭ 5/6 قىسمىغا توغرا كېلىدۇ، بۇ كارخانا ئىگىسىگە روشەن پايدا كەلتۈرىدۇ» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1860-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 9-بەت) «نورمىدىن ئوشۇق ئىشلەش يەنىلا ھۆكۈم سۈرۈۋاتىدۇ. ھالبۇكى، كۆپ ھاللاردا، قانۇننىڭ ئۆزى، بۇنداق ھادىسىنىڭ پاش قىلىنماسلىقى ۋە ئەيىبكارلارنىڭ جازاغا تارتىلماسلىقىنى كاپالەتكە ئىگە قىلىۋاتىدۇ. مەن ئىلگىرىكى نۇرغۇن دوكلاتلىرىمدا... ئىشقا قاراپ ھەق ئالماي، ھەپتىلىك ھەق ئالىدىغان ئىشچىلارغا قانداق ئادالەتسىزلىك بىلەن مۇئامىلە قىلىنىۋاتقانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدىم.» (لېئونارد خورنېر «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1859-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 8-9-بەتلەر)



ئېرىشسە، 12 سائەتتە 3 شىللىڭغا ئېرىشىدۇ. ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، ئىشچىنىڭ ئالتە سائەت ئۆزى ئۈچۈن، ئالتە سائەت كاپىتالىست ئۈچۈن ئىشلىشىنى، ياكى ئۇنىڭ ھەر بىر سائەتنىڭ يېرىمىدا ئۆزى ئۈچۈن، يېرىمىدا كاپىتالىست ئۈچۈن ئىشلىشىنى پەرەز قىلىشىمىزنىڭ پەرقى يوق؛ ئوخشاشلا بۇ يەردە، ھەر بىر دانە مەھسۇلاتنىڭ يېرىمى ھەقلىق، يېرىمى ھەقسىز، ياكى 12 دانە مەھسۇلاتنىڭ باھاسى تولۇقلىما ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بولۇپ، قالغان 12 دانە مەھسۇلات قوشۇمچە قىممەتنى گەۋدىلەندۈرىدۇ، دېيىشىمىزنىڭمۇ ئوخشاشلا پەرقى يوق.

ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى شەكلى ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى شەكلىگە ئوخشاشلا مۇۋاپىق ئەمەس. مەسىلەن، ئىككى دانە تاۋاردىن سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى تۇتۇپ قالغاندا، بىر ئىش سائىتىدە يارىتىلغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى 6 پېنس بولىدۇ، ئىشچى بۇنىڭدىن 3 پېنس ھەق ئالىدۇ. ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئەمەلىيەتتە قىممەت مۇناسىۋىتىنى بىۋاستە ئىپادىلىمەيدۇ. بۇ يەردە، بىر دانە تاۋارنىڭ قىممىتى ئۇنىڭدا ئىپادىلەنگەن ئىش ۋاقتى بىلەن ئۆلچەنمەيدۇ، ئەكسىچە، ئىشچى سەرپ قىلغان ئەمگەك ئۇلار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ سانى بىلەن ئۆلچىنىدۇ. ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، ئىش ئىشنىڭ داۋام قىلغان ۋاقتى بىلەن بىۋاستە ئۆلچىنىدۇ؛ ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا بولسا، مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدىكى ئەمگەك مۇجەسسەملەشكەن مەھسۇلاتنىڭ سانى بىلەن ئۆلچىنىدۇ. (48) ئىش ۋاقتىنىڭ باھاسى ئاخىرقى ھېسابتا:

(48) «ئىش ھەققىنى ھېسابلاشنىڭ ئىككى خىل ئۇسۇلى بار، يا ئەمگەكنىڭ سىجىل ۋاقتى بىلەن، يا ئەمگەك مەھسۇلاتى بويىچە ھېسابلىنىدۇ» («سىياسىي-ئىقتىساد قائىدىلىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان» 1796-يىل پارىژ نەشرى 32-بەت) بۇ نامسىز ئەسەرنىڭ ئاپتورى—ج. گارنىي.

كۈنلۈك ئەمگەك قىممىتى=ئىش كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى دېگەن تەڭلىمە بىلەن بەلگىلىنىدۇ. شۇڭا، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلىدىنلا ئىبارەت.

ئەمدى ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى تەپسىلىيرەك تەكشۈرۈپ ئۆتىمىز.

بۇ يەردە، ئەمگەكنىڭ سۈپىتى مەھسۇلاتنىڭ ئۆزى ئارقىلىق تىزگىنلىنىدۇ، مەھسۇلات جەزمەن ئوتتۇرىچە سۈپەتكە ئىگە بولغاندىلا، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ھەقنى تولۇق تۆلىگىلى بولىدۇ. بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى دېگىنىمىز ئىش ھەققىدىن تۇتۇپ قېلىش ۋە كاپىتالىستلارنىڭ ئالدامچىلىقى ئۈچۈن پۈتمەس-تۈگىمەس مەنبەدۇر.

ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى كاپىتالىستلارغا ئەمگەك سىجىللىقىنى ھېسابلاشنىڭ ئىنتايىن ئېنىق بەلگىلەنگەن ئۆلچىمىنى يارىتىپ بېرىدۇ. ئالدىن بەلگىلەنگەن ھەممە تەجرىبە ئارقىلىق مۇئەييەنلەشكەن تاۋار مىقدارىدا گەۋدىلىنىدىغان ئەمگەك ۋاقتىلا ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا شۇ ئاساستا ھەق بېرىلىدۇ. شۇڭا، لوندوندىكى چوڭراق تىككۈچىلىك ئىشخانىلىرىدا مەلۇم مەھسۇلات، مەسىلەن بىر مايكا ۋەھاكازالار بىر سائەت ياكى يېرىم سائەتلىك ئىش دەپ ئاتىلىپ، ھەر بىر سائىتى ئۈچۈن 6 پېنس بېرىلىدۇ. بىر سائەتتە يارىتىلغان ئوتتۇرىچە مەھسۇلاتنىڭ قانچىلىك بولىدىغانلىقىنى ئەمەلىيەتتىن بىلگىلى بولىدۇ. مودا كىيىم-كېچەك تىككەن، كىيىم-كېچەكنى ئۆزگەرتكەن چاغدا، خوجايىن بىلەن ئىشچى ئوتتۇرىسىدا ھەمىشە مەلۇم مەھسۇلاتنىڭ بىر سائەتلىك ئەمگەككە تەڭ كېلىدىغان-كەلمەيدىغانلىقى ئۈستىدە تالاش-تارتىش بولۇپ قالىدۇ، ئاخىرىدا بۇنداق مەسىلىلەرنى يەنىلا



تەجرىبىلەر ئاساسىدا ھەل قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. لوندوندىكى ئۆي جاھازلىرى زاۋۇتى قاتارلىق تارماقلاردىمۇ ئەھۋال شۇنداق. ئەگەر ئىشچى ئوتتۇرىچە ئىش ئۈنۈمىگە ئىگە بولمىسا ھەمدە كۈندە ئەڭ تۆۋەن مىقداردا ئىشلەپ بېرەلمىسە ئىشتىن بوشىتىلىدۇ. (49)

ئەمگەكنىڭ سۈپىتى ۋە سىجىللىقىنى بۇ يەردە ئىش ھەققى شەكلىنىڭ ئۆزى تىزگىنلىگەنلىكەن، ئۇنداقتا ئەمگەك ئۈستىدىن نازارەت قىلىش كۆپىنچە ئارتۇقچە ئىش بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى شەكلى ھەم يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ھازىرقى زامان ئائىلە ئەمگىكىنى شەكىللەندۈرۈشنىڭ ئاساسى①، ھەم قاتلاممۇ قاتلام ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان ۋە زۇلۇم سالىدىغان تۈزۈمنى شەكىللەندۈرۈشنىڭ ئاساسى بولۇپ قالىدۇ. كېيىنكى تۈزۈمنىڭ ئىككى خىل ئاساسىي شەكلى بار. بىر تەرەپتىن، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى كاپىتالىست بىلەن ياللانما ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى پارازىتلارنى ئارىلىقتا شىلىۋېلىش، يەنى ئىشنى ھۆددىگە ئېلىش تۈزۈمى(subletting of labour)نى تېخىمۇ ئاسان يولغا قويۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ. ئارىلىقتىكىلەر ئالىدىغان پايدا تامامەن كاپىتالىستلار تەرىپىدىن تۆلىنىدىغان ئەمگەك باھاسى بىلەن ئارىلىقتىكىلەرنىڭ ئەمەلىيەتتە ئىشچىغا

(49) «ئۇنىڭغا (ئىگىرىش ئىشچىسىگە) مۇئەييەن ئېغىرلىقتىكى پاختا بېرىلىدۇ. ئىشچى مەلۇم ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، مۇئەييەن ئېغىرلىقتىكى ئىنچىكە قىلىپ ئىگىرىلگەن يىپ ياكى ئۇرچۇقنى تاپشۇرۇشى كېرەك بولىدۇ ھەمدە ئىگىرىپ بەرگەن ھەر بىر قاداق يىپى ئۈچۈن مۇئەييەن ھەق ئالىدۇ. ئەگەر مەھسۇلاتنىڭ سۈپىتى ياخشى بولمىسا، ئىشچى جازالىنىدۇ؛ ئەگەر مەھسۇلاتنىڭ سانى مەلۇم مەزگىلدە بەلگىلەنگەن ئەڭ تۆۋەن چەكتىن كەم بولسا، ئىشچى ئىشتىن بوشىتىلىپ، ئۇنىڭ ئورنىنى قولىدىن ئىش كېلىدىغان ئىشچى ئىگىلەيدۇ» (يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 1835ـ يىل لوندون نەشرى 316، 317ـ بەتلەر)

① مۇشۇ تومنىڭ 866ـ873ـ بەتلىرىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن

بەرگەن قىسمەن ئەمگەك باھاسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقتىن كېلىدۇ. (50) ئەنگلىيىدە بۇ تۈزۈم (ھالسىزلاندۇرىدىغان تۈزۈم) دېگەن يەنە بىر ئالاھىدە نام بىلەن «sweating—system» ئاتىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى كاپىتالىستنى ئىش بېشى (قول سانائەت ئىشخانىلىرىدا گۇرۇپپا باشلىقى، كان قۇدۇقلىرىدا كۆمۈر قازغۇچى ئىشچى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار، فابرىكىلاردا ھەقىقىي ماشىنىدا ئىشلەيدىغان ئىشچى) بىلەن ئىشقا قاراپ ھەق بېرىش بويىچە توختام تۈزۈش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ، ئىش بېشى توختامدا بەلگىلەنگەن باھا بويىچە ياردەمچى قوبۇل قىلىش ۋە ئۇلارغا ئىش ھەققى بېرىشكە مەسئۇل بولىدۇ. بۇ يەردە، كاپىتالنىڭ ئىشچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشى ئىشچىنىڭ ئىشچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ.(51)

ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغانىكەن، ناھايىتى تەبىئىيكى، ئىشچىنىڭ شەخسىي مەنپەئىتى ئىشچىنى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىمكانقەدەر جىددىي ئىشلەپ جارى قىلدۇرۇشقا مەجبۇر قىلىدۇ، بۇ—كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ نورمال دەرىجىسىنى ئاسان

(50) «ئەگەر بىر ئەمگەك مەھسۇلاتى نۇرغۇن كىشىنىڭ قولىدىن ئۆتۈپ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى پايدا ئالغان، لېكىن ئۇلاردىن ئاخىرقىسىلا ئەمگەك سەرپ قىلغان بولسا، ئۇنداقتا ئايال ئىشچى ئاخىرىدا ئالىدىغان ھەق ئىنتايىن ئاز بولىدۇ.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 2-نومۇرلۇق دوكلات» 70-بەت، 424-نومۇرلۇق)

(51) ھەتتا ئاقلىغۇچى ۋاتتسمۇ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئىشتا ياللانغۇچىلارنىڭ ھەممىسى ئۆز قابىلىيىتىگە يارىشا ئىشلەپ توختام تۈزۈشكە قاتناشقان بولسا، بىر ئىشچى ئۆزىنىڭ مەنپەئىتىنى كۆزلەپ، ھەمراھلىرىنى ھەددىدىن تاشقىرى ئەمگەك بىلەن شوغۇللىنىشقا دەۋەت قىلىدىغان ئىش بولمىغان بولسا، بۇ—ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى تۈزۈمىدىكى زور ياخشىلىنىش ھېسابلىناتتى.» (جون·ۋاتتس «ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ۋە ئىش تاشلاش. ماشىنا ۋە ھەمكارلىق كوپېراتىپى» 1865-يىل مانچېستېر نەشرى 53-بەت) بۇ تۈزۈمنىڭ زىيىنى توغرىسىدا، «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 3-نومۇرلۇق دوكلات» 66-بەت 22-نومۇرلۇق؛ 11-بەت 124-نومۇرلۇق، 11-بەت 13-، 53-، 59-نومۇرلۇق قاتارلىق دوكلاتلارغا قاراڭ.



ئۆستۈرۈۋېلىشىغا ئىمكان بېرىدۇ. (51a) ئوخشاشلا، ئىشچىنىڭ شەخسىي مەنپەئىتىمۇ ئىش كۈنىنى ئۇزارتىشقا ئۈندەيدۇ، چۈنكى مۇشۇنداق بولغاندا ئىشچىنىڭ كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققىنى ئۆستۈرگىلى بولىدۇ. (52) بۇ ھال ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى تەتقىق قىلغان چاغدا تەسۋىرلەنگەن ئاشۇنداق ئەكس تەسىرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ①، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئۆزگەرمىگەن

(51a) كىشىلەر كۆپ ھاللاردا بۇنداق تەبىئىي نەتىجىگە سۈنئىي يول بىلەن مەدەت بېرىپ قويىدۇ. مەسىلەن، لوندوندىكى ماشىنىسازلىق سانائىتىدە مۇنداق نەيرەڭ ئىشلىتىش ئادەت بولۇپ قالغان: «كاپىتالىست بىر نەپەر ناھايىتى قاۋۇل ۋە چىۋەر كىشىنى تاللاپ، ئۇنى مەلۇم ساندىكى ئىشچىلارغا باشلىق قىلىپ قويىدۇ. ھەر بىر پەسىل ياكى باشقا مۆھلەتكە بارغاندا ئۇنىڭغا ئۈستىلمە ئىش ھەققى بېرىدۇ، بۇنىڭدا ئۇنىڭ جېنىنىڭ بېرىچە ئىشلىشى، شۇنىڭ بىلەن ئادەتتىكى ئىش ھەققى ئالىدىغان ھەمراھلىرىنىڭمۇ ئۆزىگە ئەگىشىپ قاتتىق ئىشلىشىگە تۈرتكە بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ... بۇ — ئىلگىرىلەپ ئىزاھلىمىساقمۇ كاپىتالىستنىڭ نېمە ئۈچۈن ئاغرىنغان ھالدا ‹ئىشچىلار بىرلەشمىسى ئەمگەك قىلىپ، ئالاھىدە ماھارەت كۆرسىتىشكە ۋە ئەمگەك كۈچىنى جارى قىلدۇرۇشقا چەك قويۇۋاتىدۇ› دېگەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.» (ت·ج·دۇنىنىڭ «ئىشچىلار بىرلەشمىسى ۋە ئىش تاشلاش» 1860-يىل لوندون نەشرى 22، 23-بەتلەر) چۈنكى ئاپتورنىڭ ئۆزى ئىشچى ۋە ئىشچىلار بىرلەشمىسىنىڭ سېكرېتارى بولغاچقا، ئۇنىڭ سۆزى كىشىلەرگە ھەددىدىن ئارتۇق مۇبالىغە قىلىنغاندەك بىلىنىشى مۇمكىن. لېكىن شۇنىڭغا قاراپ باقايلىكى، مەسىلەن، ج·چ·مورتوننىڭ «كىشىلەرنىڭ ھۆرمىتىگە سازاۋەر بولغان» يېزا ئىگىلىك قامۇسىدىكى «ئىشچى» دېگەن قىسمىدا، بۇ ئۇسۇل ئالاھىدە ئۈنۈملۈك ئۇسۇل قاتارىدا ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىگە تونۇشتۇرۇلغان.

(52) «ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ھەق ئالىدىغان بارلىق كىشىلەر... قانۇندا بەلگىلەنگەن چەكتىن ئاشۇرۇپ ئەمگەك قىلغانلىقتىن پايدا ئالىدۇ. بۇنداق ئىش ۋاقتىدىن ئارتۇق ئىشلەش ئارزۇسى توقۇمىچى ۋە يىپ ئىگىرگۈچى ئايال ئىشچىلار ئارىسىدا بولۇپمۇ كۆپ ئۇچرايدۇ.»(«زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 4-ئاينىڭ 30-كۈنى» 9-بەت) «كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئىنتايىن پايدىلىق بولغان ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان بۇنداق ئىش ھەققى تۈزۈمى... ياش كۇلالچىلارنى تۆت بەش يىل ئىچىدە ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك قىلىشقا بىۋاسىتە ھەيدەكچىلىك قىلىشقا قارىتىلغان بولسىمۇ، ئەمما ئۇلار تۆۋەن باھادىكى بېرىلگەن ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ھەق ئالىدۇ. بۇ كۇلالچىلارنىڭ جىسمانىي جەھەتتىن زەئىپلىشىپ كېتىشىدىكى ئاساسىي سەۋەبنىڭ بىرى.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 1-نومۇرلۇق دوكلات» 13-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 1006-1012-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن

ئەھۋالدىمۇ، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزارتىلىشىنىڭ ئۆزى ئەمگەك باھاسىنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى ئېغىزغا ئېلىش تېخىمۇ ھاجەتسىز.

ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، ئاز ساندىكىلىرىدىن باشقا، ئادەتتە ئوخشاش فۇنكسىيىگە ئوخشاش ئىش ھەققى بېرىلىدۇ①؛ ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، ئەمگەك ۋاقتىنىڭ باھاسى مۇئەييەن مىقداردىكى مەھسۇلات ئارقىلىق ئۆلچەنسىمۇ، لېكىن كۈنلۈك ياكى ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئىشچىلار ئارىسىدىكى ئايرىم پەرقلەر تۈپەيلىدىن ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، چۈنكى مەلۇم بىر ئىشچى مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى مەھسۇلات، يەنە بىر ئىشچى ئوتتۇرىچە نورمىدىكى مەھسۇلات، ئۈچىنچى ئىشچى بولسا ئوتتۇرىچە نورمىدىن ئارتۇق مەھسۇلات يارىتىدۇ. شۇڭا، بۇنداق ئەھۋالدا، ھەرقايسى ئىشچىنىڭ ئەمەلىي كىرىمى ئۇنىڭ ماھارىتى، جىسمانىي كۈچى، زېھنىي قۇۋۋىتى، چىدامىلىقى ۋەھاكازالارنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى تۈپەيلىدىن ناھايىتى زور پەرقلىنىدۇ. (53) ئەلۋەتتە، بۇ ھال كاپىتال بىلەن ياللانما ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى ئومۇمىي مۇناسىۋەتنى ھەرگىز ئۆزگەرتەلمەيدۇ. بىرىنچى، پۈتكۈل ئىشخانىدىن ئالغاندا، شەخسنىڭ پەرقى ئۆزئارا بالانس بولۇپ كېتىدۇ، شۇڭا، پۈتكۈل ئىشخانا مۇئەييەن ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە ئوتتۇرىچە مەھسۇلات مىقدارى

(53) «ئەگەر مەلۇم ساھەدىكى ئەمگەككە يەككە باھا بويىچە ئىشقا قاراپ ھەق بېرىلىدىغان بولسا، ئۇنداقتا ھەرقايسى ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى سان جەھەتتە ناھايىتى زور پەرقلىنىشى مۇمكىن... لېكىن كۈنلۈك ئىش ھەققىدىن ئېيتقاندا، ئادەتتە بىرلىككە كەلگەن سان بولىدۇ... خوجايىن بىلەن ئىشچى بۇ ساننى مۇشۇ ساھەدىكى ئوتتۇرىچە ئىشچىنىڭ ئۆلچەملىك ئىش ھەققى دەپ قارايدۇ.» (ت.ج.دونىنىڭ «ئىشچىلار بىرلەشمىسى ۋە ئىش تاشلاش» 1860ـيىل لوندون نەشرى 17ـبەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 1006ـ 1012ـ بەتلىرىگە قاراڭ. ــــتۈزگۈچىدىن



يارىتىدۇ، يەنە كېلىپ ئىشچىلارغا بېرىدىغان ئومۇمىي ئىش ھەققىمۇ شۇ ساھەدىكى ئوتتۇرىچە ئىش ھەققى بولىدۇ. ئىككىنچى، ئىش ھەققى بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئۆزگەرمەيدۇ، چۈنكى ھەرقايسى ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرى ياراتقان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىلەن ئۇلارنىڭ ئالىدىغان ئىش ھەققى ماس كېلىدۇ. لېكىن ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى خاراكتېر جەھەتتە زور پائالىيەت ئورنى ھازىرلاپ بەرگەنىكەن، ئۇ بىر تەرەپتىن ئىشچى خاراكتېرىنىڭ يېتىلىشىنى، شۇنىڭ بىلەن روھىي ئەركىنلىك، مۇستەقىللىق ۋە ئۆزىنى ئۆزى نازارەت قىلىش ئىقتىدارىنىڭ كۈچىيىشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ؛ لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەتنىمۇ ئىلگىرى سۈرىدۇ. شۇڭا، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئايرىم ئىش ھەققىنى ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن يۇقىرى دەرىجىگە ئۆستۈرۈش بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇ سەۋىيىنىڭ ئۆزىنى تۆۋەنلىتىشتەك يۈزلىنىشتە بولىدۇ. لېكىن مەلۇم ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئۇزاق مۇددەتلىك ئەنئەنىگە ئاساسەن مۇقىملىشىپ قالغان بولغاچقا، ئۇنى تۆۋەنلىتىش ئالاھىدە قىيىن بولغان جايلاردا خوجايىن ئادەتنى بۇزۇپ تۇرۇپ ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى زورلۇق بىلەن ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىگە ئايلاندۇرىدۇ. مەسىلەن، 1860ـيىلى كوۋېنتىرىدىكى لېنتا توقۇيدىغان ئىشچىلار ئارىسىدا قوزغىتىلغان چوڭ ئىش تاشلاش ئەنە شۇ سەۋەبتىن يۈز بەرگەنىدى. (54) دېمەك ئاخىرىدا، ئىشقا قاراپ

(54) «قول ھۈنەرۋەنچىلىك نىمكارلىرىنىڭ ئەمگىكى كۈنلۈك ياكى ئىش بويىچە بەلگىلىنىدۇ... ھەر خىل قول ھۈنەرۋەنچىلىك بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان ئىشچىنىڭ بىر كۈندە قانچىلىك ئىشنى ئورۇنلىيالايدىغانلىقىنى خوجايىن بىلىدۇ، شۇڭا، ئۇلار كۆپىنچە ئورۇنلانغان ئىشنىڭ مىقدارىغا قاراپ ئىشچىغا ھەق بېرىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ، بۇ نىمكارلار نازارەتچىلىك بولمىغان تەقدىردىمۇ، ئۆزىنىڭ جانىجان مەنپەئەتى ئۈچۈن كۈچىنىڭ بارىچە ئىشلەيدۇ.» (كانتىللون «ئومۇمىي سودىنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدا» 1756ـيىل ئامستېردام نەشرى 185ـبەت ۋە 202ـبەت. بىرىنچى نەشرى 1755ـيىل

بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئالدىنقى بابتا بايان قىلىنغان سائەتلىك ھەق بېرىش تۈزۈمىنىڭ ئاساسىي تۈۋرۈكى. (55)

يۇقىرىدىكى بايانلاردىن ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ئەڭ مۇۋاپىق كېلىدىغان ئىش ھەققى شەكلى دېگەن يەكۈننى چىقارغىلى بولىدۇ. ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى قانداقتۇر يېڭى نەرسە بولماستىن، ئۇ 14ـئەسىردە، ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى بىلەن بىللە

نەشر قىلىنغان) بۇنىڭدىن كۆسناي، سېرجېمس ستيۇئارت ۋە ئا. سمىتلار تولۇق پايدىلانغان كانتىللوننىڭ بۇ يەردە ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى دەپ قارىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. كانتىللون ئەسىرىنىڭ فرانسۇزچە نەشرىنىڭ بىرىنچى بېتىدە بۇ ئەسەرنىڭ ئىنگلىزچىدىن تەرجىمە قىلىنغانلىقى ئەسكەرتىلگەن، لېكىن مەزكۇر كىتابنىڭ ئىنگلىزچە نەشرى «سودا-سانائەت، پۇل، ئالتۇن-كۆمۈش، بانكا ۋە تاشقى پېرېۋوت توغرىسىدا تەھلىل» (فىلىپ كانتىللون ئەسىرى، لوندوندا ئالەمدىن ئۆتكەن سىتى دېگەن سودىگەرنىڭ قولىيازمىسىدىن تاللىۋېلىنغان) نەشر قىلىنغان ۋاقتى بىرقەدەر كېيىن (1759) بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭ مەزمۇنىدىن ئېيتقاندىمۇ، ئۇنىڭ كېيىن تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن نەشرى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مەسىلەن، فرانسۇزچە نەشرىدە يۇم تېخى تىلغا ئېلىنمىغان، بەلكى ئىنگلىزچە نەشرىدە پېتىنىڭ ئىسمىمۇ قايتا كۆرۈلمىگەن. ئىنگلىزچە نەشرىنىڭ نەزەرىيە جەھەتتىكى قىممىتى بىرقەدەر كىچىك بولسىمۇ، لېكىن بۇنىڭ ئىچىدە ئەنگلىيىنىڭ سودا، قىممەت مېتال سودىسى ۋەھاكازالار توغرىسىدىكى مەخسۇس ماتېرىياللار فرانسۇزچە نەشرىدە يوق. شۇڭا، ئىنگلىزچە نەشرىنىڭ بىرىنچى بېتىدە ئىزاھ بېرىلگەن بۇ كىتاب «ئاساسلىقى ئالەمدىن ئۆتكەن ئىنتايىن قابىلىيەتلىك مۆتىۋەرنىڭ قولىيازمىسىدىن تاللاپ، ئۆزگەرتىپ تۈزۈلگەن» دېگەن خەتلەردىن تامامەن ئەينى ۋاقىتتا كەڭ تارقالغان ساختا نەيرەڭ ئەمەسلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. 402

(55) «بىز دائىم بەزى ئىشخانىلاردا ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئىش جەھەتتىكى ئەمەلىي ئېھتىياجىدىن كۆپ ئېشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تۇرىمىز ئەمەسمۇ؟ خوجايىن پەۋقۇلئاددە ئىشلارنى، بەزىدە ھەتتا تامامەن خىيالدىكى ئىشلارنى دەپ ئىشچىلارنى ياللاپ تۇرىدۇ. خوجايىن ئىشقا قاراپ ھەق بېرىدىغان بولغاچقا، ئۇ ھەرقانداق خەۋپ-خەتەرگە تەۋەككۇل قىلمايدۇ، چۈنكى ۋاقىت جەھەتتىكى بارلىق زىياننىڭ ھەممىسىنى ئىشسىز قالغان كىشىلەر ئۈستىگە ئالىدۇ.» (خ. گرېگوئىر «بىريۇسسېل دەرھال ھۆكۈم چىقىرىش سوتىدىكى باسما ئىشچىلار» 1865ـيىل بىريۇسسېل نەشرى 9ـبەت)



ئەنگلىيە-فرانسىيە دۆلەتلىرىنىڭ ئ...
بولسىمۇ، لېكىن ھەققىي ئىشخا...
كەڭ كۆلەمدە تەتبىق قىلىنغ...
بوران-چاپقۇن دەۋرىدە، بولۇپمۇ...
بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئەمگەك...
تۆۋەنلىتىش ئۈچۈن ۋاستە بول...
«ئاشلىق قانۇنىنى مۇراجىئەت قىل...
ۋە گۇۋاھلىق سۆز» (1813ـيىلىدىن...
مەزگىلى) ۋە «يۇقىرى پالاتا كوم...
ئىستېمال قىلىنىش ئەھۋالى ۋە...
(1814ـيىلىدىن 1815ـيىلىغىچە بولغان...
ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئال...
تاپالايمىز. بۇ يەردە، بىز...
باشلانغاندىن بۇيانقى ئەمگەك...
كېتىۋاتقانلىقىغا ئىسپات بولىدىغا...
توقۇمىچىلىق ئىشىدا ئىشقا قاراپ...
تۆۋەنلەپ كەتكەن، ئىش كۈنىنىڭ...
قارىماستىن، كۈنلۈك ئىش ھەققى...
بولغان.

«توقۇمىچىنىڭ ئەمەلىي كىرىمى ئىلگىرىك...
ئىشچى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئۇنىڭ ئەۋزەللىك...
دېگۈدەك غايىپ بولدى. ئەمەلىيەتتە، مەلىكىلىك...
ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ھازىر ئىلگىرىكى ھەرقاند...

## ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان...

(56) «بۈيۈك برىتانىيىنىڭ سودا سىياسىتى...

بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئالدىنقى بابتا بايان قىلىنغان سائەتلىك ھەق بېرىش تۈزۈمىنىڭ ئاساسىي تۆۋرۈكى. (55)

يۇقىرىدىكى بايانلاردىن ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ئەڭ مۇۋاپىق كېلىدىغان ئىش ھەققى شەكلى دېگەن يەكۈننى چىقارغىلى بولىدۇ. ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى قانداقتۇر يېڭى نەرسە بولماستىن، ئۇ 14-ئەسىردە، ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى بىلەن بىللە

نەشر قىلىنغان) بۇنىڭدىن كۆرسىتىلىشىچە، سېرجېمس ستيۇئارت ۋە ئا·سمىتلار تولۇق پايدىلانغان كانتىللوننىڭ بۇ يەردە ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى دەپ قارىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. كانتىللون ئەسىرىنىڭ فرانسۇزچە نەشرىنىڭ بىرىنچى بېتىدە بۇ ئەسەرنىڭ ئىنگلىزچىدىن تەرجىمە قىلىنغانلىقى ئەسكەرتىلگەن، لېكىن مەزكۇر كىتابنىڭ ئىنگلىزچە نەشرى «سودا-سانائەت، پۇل، ئالتۇن-كۈمۈش، بانكا ۋە تاشقى پېرېۋوت توغرىسىدا تەھلىل» (فىلىپ كانتىللون ئەسىرى، لوندوندا ئالەمدىن ئۆتكەن ستى دېگەن سودىگەرنىڭ قولىيازمىسىدىن تاللىۋېلىنغان) نەشر قىلىنغان ۋاقتى بىرقەدەر كېيىن (1759) بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭ مەزمۇنىدىن ئېيتقاندىمۇ، ئۇنىڭ كېيىن تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن نەشرى ئىكەنلىكىنى كۆرستىپ بېرىدۇ. مەسىلەن، فرانسۇزچە نەشرىدە يۇم تېخى تىلغا ئېلىنمىغان، بەلكى ئىنگلىزچە نەشرىدە پېتىنىڭ ئىسمىمۇ قايتا كۆرۈلمىگەن. ئىنگلىزچە نەشرىنىڭ نەزەرىيە جەھەتتىكى قىممىتى بىرقەدەر كىچىك بولسىمۇ، لېكىن بۇنىڭ ئىچىدە ئەنگلىيىنىڭ سودا، قىممەت مېتال سودىسى ۋەھاكازالار توغرىسىدىكى مەخسۇس ماتېرىياللار فرانسۇزچە نەشرىدە يوق. شۇڭا، ئىنگلىزچە نەشرىنىڭ بىرىنچى بېتىدە ئىزاھ بېرىلگەن بۇ كىتاب «ئاساسلىقى ئالەمدىن ئۆتكەن ئىنتايىن قابىلىيەتلىك مۆتىۋەرنىڭ قولىيازمىسىدىن تاللاپ، ئۆزگەرتىپ تۈزۈلگەن» دېگەن خەتلەردىن تامامەن ئەينى ۋاقىتتا كەڭ تارقالغان ساختا نەيرەڭ ئەمەسلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. 402

(55) «بىز دائىم بەزى ئىشخانىلاردا ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئىش جەھەتتىكى ئەمەلىي ئېھتىياجىدىن كۆپ ئېشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تۇرىمىز ئەمەسمۇ؟ خوجايىن پەۋقۇلئاددە ئىشلارنى، بەزىدە ھەتتا تامامەن خىيالدىكى ئىشلارنى دەپ ئىشچىلارنى ياللاپ تۇرىدۇ. خوجايىن ئىشقا قاراپ ھەق بېرىدىغان بولغاچقا، ئۇ ھەرقانداق خەۋپ-خەتەرگە تەۋەككۇل قىلمايدۇ، چۈنكى ۋاقىت جەھەتتىكى بارلىق زىياننىڭ ھەممىسىنى ئىشسىز قالغان كىشىلەر ئۈستىگە ئالىدۇ.» (خ· گرېگوئىر «بىريۇسسېل دەرھال ھۆكۈم چىقىرىش سوتىدىكى باسما ئىشچىلار» 1865-يىل بىريۇسسېل نەشرى 9-بەت)



ئەنگلىيە-فرانسىيە دۆلەتلىرىنىڭ ئىشچىلار قانۇنىغا رەسمىي كىرگۈزۈلگەن بولسىمۇ، لېكىن ھەققىي ئىشخانا قول ھۈنەرۋەنچىلىكى دەۋرىدە خېلى كەڭ كۆلەمدە تەتبىق قىلىنغان. يىرىك سانائەتنىڭ شىددەتلىك بوران-چاپقۇن دەۋرىدە، بولۇپمۇ 1797-يىلىدىن 1851-يىلىغىچە، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش ۋە ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىش ئۈچۈن ۋاستە بولۇپ قالغان. بىز كۆك تاشلىق كىتاب «ئاشلىق قانۇنىنى مۇراجىئەت قىلىش پەۋقۇلئاددە كومىتېتىنىڭ دوكلاتى ۋە گۇۋاھلىق سۆز» (1813-يىلىدىن 1814-يىلىغىچە بولغان پارلامېنت يىغىنى مەزگىلى) ۋە «يۇقىرى پالاتا كومىتېتىنىڭ ئاشلىقنىڭ ئۆسۈشى، سودىسى، ئىستېمال قىلىنىش ئەھۋالى ۋە ئالاقىدار قانۇنلار توغرىسىدىكى دوكلات» (1814-يىلىدىن 1815-يىلىغىچە بولغان يىغىن مەزگىلى)دىن، ئەينى ۋاقىتتىكى ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئالاقىدار ئىنتايىن مۇھىم ماتېرىياللارنى تاپالايمىز. بۇ يەردە، بىز ياكوبىنچىلارغا قارشى ئۇرۇش 403 باشلانغاندىن بۇيانقى ئەمگەك باھاسىنىڭ ئۈزلۈكسىز تۆۋەنلەپ كېتىۋاتقانلىقىغا ئىسپات بولىدىغان ھۆججەتلەرنى تاپالايمىز. مەسىلەن، توقۇمىچىلىق ئىشىدا ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى شۇنچىلىك تۆۋەنلەپ كەتكەن، ئىش كۈنىنىڭ زور دەرىجىدە ئۇزىراپ كەتكەنلىكىگە قارىماستىن، كۈنلۈك ئىش ھەققى يەنىلا ئىلگىرىكى سەۋىيىدىن تۆۋەن بولغان.

«توقۇمىچىنىڭ ئەمەلىي كىرىمى ئىلگىرىكىگە قارىغاندا زور دەرىجىدە ئازلاپ كەتتى: ئاددىي ئىشچى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئۇنىڭ ئەۋزەللىكى ئىلگىرى ناھايىتى زور ئىدى، ئەمما ھازىر تامامەن دېگۈدەك غايىپ بولدى. ئەمەلىيەتتە، مەلىكىلىك ئەمگەك بىلەن ئاددىي ئەمگەكنىڭ ئىش ھەققى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ھازىر ئىلگىرىكى ھەرقانداق دەۋردىكىگە قارىغاندا كۆپ ئازلاپ كەتتى.» (56)

## ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ يولغا قويۇلۇشىغا

(56) «بۈيۈك بىرىتانىيىنىڭ سودا سىياسىتىگە باھا» 1815-يىل لوندون نەشرى 48-بەت

ئەگىشىپ ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ ئاشقانلىقى ۋە مۇددىتىنىڭ ئۇزارغانلىقى تۆپەيلىدىن، يېزا ئىنگلىك پرولېتارىياتى ئۇچۇن قىلچە نەپ تەگمىگەنلىكىنى چوڭ پومېشچىك ۋە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئىتىنى قوغدايدىغان بۇ كىتابتىن كۆچۈرۈۋېلىنغان تۆۋەندىكى بىر ئابزاس سۆزدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ:

«دېھقانچىلىق ئىشلىرىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى كۈنلۈك ياكى ئىش بېشىغا قاراپ ياللانغان كىشىلەر تەرىپىدىن ئورۇندىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى تەخمىنەن 12 شىللىڭ؛ ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالدا، بىر ئادەمنىڭ ئەمگىكىنىڭ تۈرتكىسى تۈپەيلىدىن، ھەپتىلىك ئىش ھەققى يولغا قويۇلغان ئەھۋالغا قارىغاندا 1 ياكى 2 شىللىڭدىن كۆپرەك پۇل تاپالايدىغانلىقىنى پەرەز قىلغىلى بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئومۇمىي كىرىمىنى ھېسابلىغان چاغدا، ئۇنىڭ ئوشۇق ئالغان ھەققى بىر يىلدا ئىشسىزلىقتىن تارتقان زىيان بىلەن بالانس بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى بايقايمىز... ئومۇمەن ئېيتقاندا، بىز يەنە بۇ كىشىلەرنىڭ ئىش ھەققى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ باھاسى بىلەن مەلۇم نىسبەتنى ساقلاپ قالىدىغان بولغاچقا، ئىككى بالىسى بار كىشىنىڭ ۋەخپىگە بېرىلگەن رايونلارنىڭ قۇتقۇزۇشىغا تايانمايمۇ بىر ئائىلىنىڭ تۇرمۇشىنى قامداپ كېتەلەيدىغانلىقىنى بايقايمىز.» (57)

ئەينى ۋاقىتتا مالتۇس پارلامېنت ئېلان قىلغان پاكىتلار ئۈستىدە مۇنداق دېگەن:

«مەن شۇنى ئېتىراپ قىلىمەنكى، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ كەڭ يولغا قويۇلغانلىقى مېنى ناھايىتى بىئارام قىلىۋاتىدۇ. خېلى ئۇزاق مەزگىلگىچە ھەر كۈنى 12ـ14 سائەتلەپ ئېغىر ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىش ھەقىقەتەن ئادەم بالىسى ئۈچۈن بەك ئېشىپ كەتكەنلىك بولىدۇ.» (58)

زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىشىگە ئۇچرىغان ئىشخانىلاردا ئادەتتە ئىشقا

(57) «ئاشلىق قانۇنى توغرىسىدا» 1815ـيىل لوندون نەشرى 34ـبەت.

(58) مالتۇس «يەر ئىجارىسىنىڭ ماھىيىتى ۋە ئېشىشى توغرىسىدا» 1815ـيىل لوندون نەشرى [ 49ـبەتتىكى ئىزاھ]



قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى يولغا قويۇلىدۇ، چۈنكى بۇ يەردە، كاپىتال ئىش كۈنىنى ئىچكى ئامىل جەھەتتىنلا كېڭەيتەلەيدۇ.(59)

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ، ئوخشاش مەھسۇلات مىقدارى ۋەكىللىك قىلغان ئەمگەك ۋاقتىمۇ ئۆزگىرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىمۇ ئۆزگىرىدۇ، چۈنكى ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى مۇئەييەن ئەمگەك ۋاقتى باھاسىنىڭ ئىپادىسى. يۇقىرىدا كەلتۈرۈلگەن مىسالنى① ئالساق، 12 سائەت ئىچىدە 24 دانە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلغان بولۇپ، 12 سائەتتە يارىتىلغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئالتە شىللىڭ، ئەمگەك كۈچىنىڭ كۈنلۈك قىممىتى 6 شىللىڭ، ئىش سائىتىنىڭ باھاسى 6 پېنس، ھەر بىر مەھسۇلاتقا بېرىلگەن ئىش ھەققى $1\frac{1}{2}$ پېنس بولغانىدى. دېمەك ھەر بىر مەھسۇلات ئۈچۈن 1/2 ئىش سائىتى سىڭدۈرۈلگەنىدى. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىر ھەسسە ئاشتى دەپ پەرەز قىلساق، ئوخشاش ئىش كۈنىدە يارىتىلىدىغان مەھسۇلات 24 دانە بولماستىن، 48 دانە بولىدۇ، باشقا بارلىق ئەھۋاللار ئۆزگەرمىگەن شارائىتتا، ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى $1\frac{1}{2}$ پېنستىن 3/4 پېنسقا چۈشىدۇ، چۈنكى ئەمدى ھەر بىر مەھسۇلات 1/2 ئىش سائىتىگە ئەمەس، بەلكى 1/4 ئىش سائىتىگىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ. 24نىڭ $1\frac{1}{2}$ پېنسقا كۆپەيتمىسى 3 شىللىڭغا تەڭ، ئوخشاشلا 48نىڭ 3/4 پېنسقا كۆپەيتمىسى 3 شىللىڭغا

(59) «ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى ئالىدىغان ئىشچىلار، تەخمىنەن زاۋۇتتىكى ئىشچىلار ئومۇمىي سانىنىڭ 4/5ىنى ئىگىلەيدۇ» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858ـيىل 4ـئاينىڭ 30ـكۈنى» 9ـبەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 1018ـ1020ـبەتلىرىگە قاراڭ. ــــتۈزگۈچىدىن

تەك بولىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئېشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىشى ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات سانىنىڭ كۆپىيىشى بىلەن توغرا تاناسىپ بولىدۇ. (60) دېمەك، ئوخشاش بىر مەھسۇلاتقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئازىيىشى بىلەن توغرا تاناسىپ بولىدۇ. ئېشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىدە كۆرۈلگەن بۇنداق ئۆزگىرىش نوقۇل نام جەھەتتىكى ئۆزگىرىش بولسىمۇ، لېكىن ئۇ كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا بولۇپ تۇرىدىغان دائىملىق كۈرەشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ: يا كاپىتالىست بۇنى باھانە قىلىپ ئەمگەكنىڭ باھاسىنى ھەقىقەتەن تۆۋەنلىتىۋېتىدۇ؛ يا ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن بىر ۋاقىتتا ئەمگەك سىجىللىقىمۇ ئۆسىدۇ؛ يا بولمىسا ئىشچى ئېشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنىڭ ساختا كۆرۈنۈشىگە ئىشىنىپ كېتىپ، مېنىڭ ئەمگەك كۈچىمگە ئەمەس، بەلكى مەھسۇلاتىمغا ھەق تۆلىنىدۇ، دەپ قارايدۇ، شۇڭا،

(60) «ئۇنىڭ ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى توغرا ھېسابلانغان، بۇنداق ماشىنىغا تايىنىپ ئورۇنلانغان ئىشنىڭ ھەققى، بۇنداق ماشىنىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئېشىشىغا **ئەگىشىپ** ئازىيىدۇ، لېكىن ئوخشاش نىسبەت **بويىچە** ئازايمايدۇ.» (يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى» 317-بەت) ئەمما يۇر ئۆزى ئاقلىغان سۆزنى ئۆزى ئىنكار قىلىدۇ. مەسىلەن ئۇ ئورچۇقلۇق ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ ۋاقتى ئۇزارغان چاغدا، بۇنداق ئۇزارتىشتىن ئۇستىلىمە ئەمگەك كېلىپ چىقىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. بۇنىڭدىن ئەمگەكنىڭ ئۆزىنىڭ ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىش دەرىجىسى بويىچە ئازايمايدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، «ماشىنىنىڭ ئىش ۋاقتى ئۇزارغانلىقتىن، ئىشلەپچىقىرىش كۈچى 1/5 ئاشىدۇ. ئەگەر بۇنداق ئەھۋال ھەقىقەتەن يۈز بەرسە، ئۇنداقتا ئىگىرىش ئىشچىسى ئورۇنلىغان ئىشقا ئىلگىرىكى ئىش ھەققى نىسبىتى بويىچە ھەق بېرىلمەيدۇ؛ لېكىن ئۇنىڭ ئىش ھەققى نىسبىتى 1/5 ئازايمىغانلىقتىن، بۇنداق ئىسلاھاتمۇ ئىشچىنىڭ مەلۇم ئىش سائىتىدىكى پۇل ئىش ھەققىنى ئۆستۈرىدۇ». لېكىن «يۇقىرىدا ئېيتىلغانلارنى مەلۇم دەرىجىدە تۈزىتىشكە توغرا كېلىدۇ... ئىگىرىش ئىشچىسى ئۆزىنىڭ ئۇستىلىمە كىرىمى 6 پېنستىن بىر قىسمىنى چىقىرىپ ياش ياردەمچىسىنىڭ مائاشىغا تۆلىشى كېرەك، بۇ ياش ياردەمچىلەر بىر قىسىم چوڭ ياشتىكى ئىشچىلارنى سىقىپ چىقىرىدۇ» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 320-، 321-بەتلەر)، بۇ ھەرگىزمۇ ئىش ھەققىنىڭ ئېشىپ بېرىش يۈزلىنىشىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدۇ.



تاۋارنىڭ سېتىلىش باھاسى مۇناسىپ تۆۋەنلىمىگەن ئەھۋالدا ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىشكە قارشى تۇرىدۇ.

«ئىشچى خام ماتېرىيالنىڭ باھاسى بىلەن تەييار مەھسۇلاتلارنىڭ باھاسىنى دىققەت بىلەن كۆزىتىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۆز خوجايىنلىرى ئالىدىغان پايدىنى توغرا مۆلچەرلىيەلەيدۇ.»(61)

كاپىتال بۇنداق تەلەپلەرنى ياللانما ئەمگەكنىڭ خاراكتېرىنى قوپاللىق بىلەن بۇرمىلىغانلىق دەپ ھەقلىق رەۋىشتە رەت قىلىدۇ.(62) ئۇ سانائەت تەرەققىياتىدىن نەپ ئېلىش ئۈچۈن سېلىق سېلىشقا تەلۋىلەرچە ئۇرۇنۇۋاتقانلىقىنى ھاقارەتلەيدۇ ھەمدە كەسكىنلىك بىلەن ئىشچىلارنىڭ ئۆز ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق، دەپ جاكارلايدۇ.(63)

(61) خ・فاۋسېت «ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالى» 1865-يىل كېمبرىج ۋە لوندون نەشرى 178-، 179-بەتلەر.

(62) لوندوندا چىقىدىغان «بايراق گېزىتى»نىڭ 1861-يىل 10-ئاينىڭ 26-كۈنىدىكى سانىغا جون برايت شىركىتىنىڭ دەۋا دېلوسى توغرىسىدىكى دوكلات بېسىلغان. مەزكۇر شىركەت روچدېلدا ئامانلىق قوغدىغۇچى سودىيىگە «ئۇلار تەھدىت سېلىۋاتىدۇ دەپ گىلەم توقۇغۇچى ئىشچىلار بىرلەشمىسىنىڭ ۋەكىلى ئۈستىدىن ئەرز قىلغان. برايت شىركىتىنىڭ پايچىكلىرى يېڭى ماشىنا كىرگۈزگەن، بۇ يېڭى ماشىنا ئىلگىرىكى 160 يارد گىلەمنى توقۇش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىت ۋە ئەمگەك بىلەن(!)، ھازىر 240 يارد گىلەمنى توقۇپ چىقىرالايدىكەن. ئۆزلىرىنىڭ ياللىغۇچىسى مەبلەغ سېلىپ ماشىنىنى ياخشىلاش ئارقىلىق ئېرىشكەن پايدا بۆلۈشۈشكە قاتنىشىشنى تەلەپ قىلىشقا ئىشچىلارنىڭ ھوقۇقى يوق ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، شىركەت خوجايىنى ھەر بىر يارد گىلەم ئىشلەپچىقىرىشقا بەرگەن مائاشنى $1\frac{1}{2}$ شىللىڭدىن بىر شىللىڭغا چۈشۈرۈش تەكلىپىنى بەرگەن، بۇنداق بولغاندا، ئىشچىنىڭ ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەكتىن كىرىدىغان كىرىمى يەنىلا ئىلگىرىكىدەكلا بولىدۇ. بۇ پەقەت نام جەھەتتىكى تۆۋەنلىتىش. ئاگاھلاندۇرمىزچە بۇ ھەقتە ئىشچىلارغا ئالدىن راست گەپ قىلىنمىغان ئىكەن. »

(63) «ئىشچىلار بىرلەشمىسى ئىش ھەققىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، ماشىنىنى ياخشىلاشتىن كېلىدىغان پايدىدىن تەڭ بەھرىمەن بولماقچى بولدى! (نېمىدېگەن دەھشەتدە!)... ئۇلار ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قىسقارتىلىشى بىلەن ئىش ھەققىنىڭ يۇقىرىراق بولۇشىنى تەلەپ قىلدى... باشقىچە ئېيتقاندا، ئۇلار سانائەتنى ياخشىلاشتىن سېلىق ئۇندۇرۇشقا ھەرىكەت قىلدى.» («ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى توغرىسىدا» 1834-يىل لوندون يېڭى نەشرى 42-بەت)

# 20- باب
# ئىش ھەققىدىكى مىللىي پەرقلەر

بىز 15-بابتا ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ مۇتلەق مىقدارى ياكى نىسپىي مىقدارى (يەنى قوشۇمچە قىممەت بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان مىقدار)نى كەلتۈرۈپ چىقىرىپ، ھەر خىل ئۆزگىرىشلەرنى ھاسىل قىلغان بىرىكمە ئەھۋاللارنى تەكشۈردۇق، يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىغا سىڭدۈرۈلىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارى، يەنە كېلىپ مۇشۇ باھانىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز(64) ياكى ئوخشاش بولمىغان ھەرىكەتنى بارلىققا كەلتۈردۇ. بىز ئېيتىپ ئۆتكەندەك، پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ياكى باھاسىنى سىرتقى كۆرۈنۈشتىكى ئىش ھەققى شەكلىگە ئالماشتۇرغاندا، ئۇنىڭدىكى ھەممە قانۇنىيەتلەر ئىش ھەققىنىڭ ھەرىكەت قانۇنىيەتلىرىگە ئايلىنىدۇ.① مۇشۇ ھەرىكەتتە ھەرخىل ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بىرىكمە بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان ئەھۋال، ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەر ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئايرىم مىللىي ئىش ھەققىنىڭ ئوخشاش مەزگىلدىكى پەرقى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

(64)«ئىش ھەققى بىلەن تېخىمۇ كۆپ، تېخىمۇ ئەرزان بۇيۇملارنى سېتىۋالغىلى بولغانلىقتىن، ئىش ھەققى(بۇ يەردە ئىش ھەققىنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىشىنى كۆرسىتىدۇ) ئۆستى دېيىش توغرا ئەمەس.»(داۋىد. بيوكېنىن ئۆزى نەشر قىلغان. ئا. سمىتنىڭ «دۆلەت بايلىقى ھەققىدە»دېگەن ئەسىرىگە بەرگەن ئىزاھى. 1814-يىل نەشرى، 1-توم 417-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 1001- بېتىگە قاراڭ. -تۈزگۈچىدىن



شۇنىڭ ئۈچۈن، مىللىي ئىش ھەققىنى سېلىشتۇرغاندا، ئەمگەك كۈچى قىممەت مىقدارىنى بەلگىلەيدىغان ئۆزگىرىشلەرنىڭ ھەممە ئامىللىرىنى: تەبىئىي ۋە تارىخىي يۇسۇندا راۋاجلىنىپ يېتىلگەن ئەڭ مۇھىم بولغان تۇرمۇشقا كېرەكلىك بۇيۇملارنىڭ باھاسى ۋە دائىرىسىنى، ئىشچىلارغا تەلىم-تەربىيە بېرىش خىراجىتىنى، ئاياللارنىڭ ئەمگىكى ۋە بالىلار ئەمگىكىنىڭ رولىنى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى، ئەمگەكنىڭ تاشقى ۋە ئىچكى ئاملىلىق مىقدارلىرىنى نەزەرگە ئېلىش كېرەك. ئەڭ يۈزەكى سېلىشتۇرغاندىمۇ، ئەڭ ئاۋۋال ئوخشاش بولمىغان مەملىكەتلەرنىڭ ئوخشاش ساھەلىرىدىكى ئوتتۇرىچە كۈنلۈك ئىش ھەققىنى ئۇزۇنلۇقى تەڭ بولغان ئىش كۈنىگە ئايلاندۇرۇشنىمۇ تەلەپ قىلىش لازىم. كۈنلۈك ئىش ھەققىنى مۇشۇنداق سۇندۇرۇپ ھېسابلىغاندىن كېيىن، يەنە ۋاقىتقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققىگە سۇندۇرۇپ ھېسابلاش لازىم، چۈنكى، پەقەت ئىشقا قاراپ بېرىلىدىغان ئىش ھەققى بولغاندىلا، ئاندىن، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىلەن ئەمگەكنىڭ ئىچكى ئامىللىق مىقدارىنىڭ ئۆلچىمىنى ھېسابلاپ چىققىلى بولىدۇ.

ھەربىر مەملىكەتتە ئەمگەكنىڭ بىر ئوتتۇرىچە سىجىللىقى بولىدۇ، مۇشۇ سىجىللىق ئاستىدىكى ئەمگەكنىڭ بىر تاۋارنى ئىشلەپچىقارغان چاغدىكى سەرپ قىلغان ۋاقتى ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتىدىن جىق بولىدۇ، شۇڭا، ئۇنى نورمال سۈپەتلىك ئەمگەك دەپ ھېسابلىغىلى بولمايدۇ. مەلۇم بىر مەملىكەتتە، خەلقنىڭ ئوتتۇرىچە سەۋىيىسىنىڭ سىجىللىقىدىن ئېشىپ چۈشكەندىلا، ئاندىن نوقۇل ئەمگەك داۋام قىلغان ۋاقتى بويىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان قىممەت ئۆلچىمىنى ئۆزگەرتكىلى بولىدۇ. ھەرقايسى دۆلەت تەركىبىي قىسىم قىلىنغان دۇنيا بازىرىدا ئەھۋال ئوخشىمايدۇ. دۆلەتلەر ئوخشاش بولمىغانلىقتىن، ئەمگەكنىڭ ئوتتۇرىچە سىجىللىقىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ؛ بەزى دۆلەتلەردە يۇقىرىراق

بولىدۇ، بەزى دۆلەتلەردە تۆۋەنرەك بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ھەرقايسى دۆلەتلەرنىڭ ئوتتۇرىچە ساندىن شۇنداق بىر پەلەمپەي شەكىللىنىدۇكى، ئۇنىڭ ئۆلچەم بىرلىكى دۇنيادىكى ئەمگەكنىڭ ئوتتۇرىچە بىرلىكىدىن ئىبارەت بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، سىجىللىقى چوڭراق بولغان مىللىي ئەمگەك سىجىللىقى كىچىكرەك بولغان ئەمگەككە قارىغاندا، ئوخشاش بىر ۋاقىت ئىچىدە كۆپرەك قىممەت ھاسىل قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن تېخىمۇ كۆپ پۇل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

لېكىن، قىممەت قانۇنىيىتى ئۆزىنىڭ خەلقئارا دائىرىسىدىن تەتبىق قىلىنغاندا، يەنە تۆۋەندىكى ئەھۋاللار سەۋەبىدىن، تېخىمۇ چوڭ ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ: ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى يۇقىرىراق بولغان دۆلەت رىقابەت سەۋەبىدىن ئۆزلىرىنىڭ تاۋارلىرىنىڭ سېتىلىش باھاسىنى تاۋارنىڭ قىممىتىگە تەڭ بولغان دەرىجىگە چۈشۈرۈشكە مەجبۇر بولمايدۇ، ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى يۇقىرىراق بولغان مىللىي ئەمگەك دۇنيا بازىرىدا سىجىللىقى چوڭراق بولغان ئەمگەك سۈپىتىدە ھېسابقا ئېلىنىدۇ.

بىر دۆلەتنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشى قانچە تەرەققىي تاپقانسېرى، ئۇنىڭدىكى مىللىي ئەمگەكنىڭ سىجىللىقى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى خەلقئارا سەۋىيىدىن شۇنچە ئېشىپ كېتىدۇ.(64a) شۇنىڭ ئۈچۈن، ئوخشىمىغان دۆلەتلەرنىڭ ئوخشاش بىر ئەمگەك ۋاقتى ئىچىدە ئىشلەپچىقارغان شۇ خىلدىكى تاۋارنىڭ ئوخشاش بولمىغان مىقدارى ئوخشاش بولمىغان خەلقئارا قىممەتكە ئىگە بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئوخشاش بولمىغان باھادا، يەنى ھەرقايسىسىنىڭ خەلقئارا قىممىتى بويىچە ئوخشاش بولمىغان پۇل سوممىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىرقەدەر تەرەققىي تاپقان

(64a) بىز ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئاشۇ ئەھۋاللارنىڭ ئايرىم ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا مۇشۇ قانۇنىيەتنى ئۆزگەرتىشى مۇمكىنلىكىنى باشقا جايدا تەتقىق قىلىمىز.



دۆلەتلەردىكى پۇلنىڭ نىسپىي قىممىتى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئانچە تەرەققىي تاپمىغان دۆلەتلەردىكى پۇلنىڭ نىسپىي قىممىتىدىن كىچىك بولىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنداق خۇلاسە چىقىرىشقا بولىدۇكى، بىرىنچى دۆلەتتە نامىي ئىش ھەققى، يەنى پۇل بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەتدىشى ئىككىنچى دۆلەتتىكىدىن يۇقىرى بولىدۇ؛ لېكىن، بۇ ھەرگىز ئەمەلىي ئىش ھەققىنى يەنى ئىشچىلارنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىمۇ شۇنداق بولىدۇ، دېگەنلىك ئەمەس.

لېكىن، ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەرنىڭ پۇل قىممىتىدىكى بۇ خىل نىسپىي پەرقى بىر چەتكە قايرىپ قويۇلغان تەقدىردىمۇ، بىرىنچى دۆلەتتىكى كۈنلۈك ئىش ھەققى، ھەپتىلىك ئىش ھەققى ۋەھاكازالارنىڭ ئىككىنچى دۆلەتتىكىدىن يۇقىرى بولىدىغانلىقىنىمۇ دائىم دېگۈدەك سەزگىلى بولىدۇ، ئىككىنچى دۆلەتتىكى نىسپىي ئەمگەك باھاسى يەنى قوشۇمچە قىممەت ئوخشاش مەھسۇلات قىممىتى بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان ئەمگەك باھاسى بىرىنچى دۆلەتتىكىدىن يۇقىرى بولىدۇ.(65)

(65) جېمس ئاندېرسون ئا. سمىت بىلەن مۇنازىرە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «شۇنىمۇ كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، گەرچە دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرى بولۇپمۇ ئاشلىق ئەرزان بولغان كەمبەغەل مەملىكەتلەردە ئەمگەكنىڭ باھاسى ئادەتتە تۆۋەنرەك بىلىنسىمۇ، راستىنى ئېيتقاندا، ئۇنىڭدا ئەمگەكنىڭ باھاسى ئەمەلىيەتتە باشقا مەملىكەتلەردىكىدىن يۇقىرى. چۈنكى، ئىشچىنىڭ ھەر كۈنى ئالىدىغان ئىش ھەققى، گەرچە ئەمگەكنىڭ يۈزەكى باھاسى بولسىمۇ، ئەمما، ئۇ ئەمگەكنىڭ ھەقىقىي باھاسىغا ۋەكىللىك قىلمايدۇ. ھەقىقىي باھا سەرپ قىلىنغان مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەكنىڭ ئەمەلدە كارخانا ئىگىسىنى سەرپ قىلدۇرىدىغان خىراجەتتىن ئىبارەت. مۇشۇ نۇقتىئىنەزەردىن قارىغاندا، ئەمگەك باي دۆلەتلەرنىڭ ھەممىسىدە دېگۈدەك ھامان كەمبەغەل دۆلەتلەردىكىدىن ئەرزان بولىدۇ، گەرچە كەمبەغەل مەملىكەتلەردە ئاشلىق ۋە باشقا تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ باھاسى باي مەملىكەتلەردىكىگە قارىغاندا كۆپ تۆۋەن بولسىمۇ... شوتلاندىيىدە كۈن بويىچە ھېسابلىنىدىغان ئىش ھەققى ئەمگەكى ئەنگلىيىدىكىگە نىسبەتەن كۆپ ئەرزان... ئىش بويىچە ھېسابلىنىدىغان ئەمگەك ئومۇمەن ئەنگلىيىدە ئەرزان.» (جېمس ئاندېرسون: «مىللىي ئىگىلىك تىكلەش روھىنى رىغبەتلەندۈرۈش ۋاسىتىسى توغرىسىدا»، 1777ـ يىل ئېدىنبورگ نەشرى

1833ـيىلى زاۋۇت كومىتېتىنىڭ ئەزاسى كائۇيېلل يىپ ئېگىرىش كەسپىنى تەپسىلىي تەكشۈرۈپ چىققان ھەم تۆۋەندىكىدەك يەكۈن چىقارغان:

«ئەنگلىيىدىكى ئىش ھەققى ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا چوڭ قورۇقلۇقتىكىدىن يۇقىرى بولۇشى مۇمكىن، لېكىن زاۋۇت ئىگىسىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئەمەلىيەتتە چوڭ قورۇقلۇقتىكىدىن تۆۋەن.» (يۇر: «زاۋۇت پەلسەپىسى» 314ـبەت)

ئەنگلىيە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى ئالېكساندر رېدگرېيۋ 1866ـيىل 10ـئاينىڭ 31ـكۈنىدىكى زاۋۇت دوكلاتىدا، چوڭ قورۇقلۇقتىكى ھەرقايسى مەملىكەتلەر بىلەن سېلىشتۇرغان ئىستاتىستىكا ماتېرىياللارغا ئاساسەن، چوڭ قورۇقلۇقتىكى ئەمگەكنىڭ گەرچە ئىش ھەققى تۆۋەنرەك، ئەمگەك ۋاقتى ئۇزۇنراق بولسىمۇ قارىماي ئوخشاش مەھسۇلات بىلەن سېلىشتۇرغاندا يەنىلا ئەنگلىيىدىكى ئەمگەكتىن قىممەت دەپ كۆرسىتىدۇ. ئولدېنبورگدىكى بىر پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ دىرېكتورى مۇنداق دېگەن: ئۇيەرنىڭ  ئىش ۋاقتى ھەر كۈنى، شەنبە كۈنلىرىمۇ ئەتىگەن سائەت بەش يېرىمدىن كەچ سائەت سەككىزگىچە داۋام قىلىدۇ، شۇ جايدىكى ئىشچىلارنىڭ ئەنگلىيە نازارەتچىلىرىنىڭ نازارىتى ئاستىدا مۇشۇ ۋاقىت ئىچىدە تەييارلىغان مەھسۇلاتى ئەنگلىيە ئىشچىلىرى 10 سائەت ئىچىدە تەييارلىغان مەھسۇلاتتىن ئاز، نېمىس نازارەتچىلىرىنىڭ نازارىتى ئاستىدا ئىشلەيدىغان ئىشچىلارنىڭ بېرىدىغان مەھسۇلاتى بۇنىڭدىن كۆپ ئاز. ئىش ھەققى ئەنگلىيىدىكىدىن كۆپ تۆۋەن، كۆپ ھاللاردا %50 تۆۋەن بولىدۇ،

350ـ، 351ـبەتلەر)ـــ ئەكسىچە، ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەن بولۇشى ئەمگەكنىڭ قىممەت بولۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. «ئىرېلاندىيىدە ئەمگەك ئەنگلىيىدىن قىممەت… چۈنكى ئىرېلاندىيىدە ئىش ھەققى كۆپ تۆۋەن.» («پادىشاھلىق تۆمۈريول كومىتېتىنىڭ دوكلاتى» 1867ـيىل نەشرى، 2074ـنومۇرلۇق)



لېكىن، ماشىنا بىلەن سېلىشتۇرغاندا ئىشچىلار سانى ئەنگلىيىدىكىدىن كۆپ، بەزى تارماقلاردا 3:5كە يېتىدۇ. رېدگرېيۋ ئەپەندى روسسىيىدىكى پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىغا دائىر ئىنتايىن تەپسىلىي ماتېرىياللار بىلەن تەمىنلىدى. مۇشۇ ماتېرىياللارنى ئۇنىڭغا يېقىندىلا روسسىيىدە ۋەزىپە ئۆتىگەن بىر ئەنگلىيىلىك دىرېكتور بەرگەن. ھەر خىل رەسۋاچىلىقلارغا تولۇپ كەتكەن مۇشۇ روسسىيە زېمىنىدا، ئەنگلىيە فابرىكىلىرىنىڭ گۆدەكلىك دەۋرىگە ئائىت كونا، كىشىنى چۆچۈتىدىغان ھادىسىلەر يەنىلا كەڭ ئومۇملاشقان. باشقۇرغۇچىلار ئەلۋەتتە ئەنگلىيىلىكلەر، چۈنكى، شۇ جايدىكى روسسىيىلىك كاپىتالىستلار زاۋۇت باشقۇرۇشنى بىلمەيدۇ. ئىشچىلارنىڭ ھەددىدىن تاشقىرى ئىشلەپ، كېچە-كۈندۈز ئىش قىلىپ ئالىدىغان ئىش ھەققى ئىنتايىن ئاز بولسىمۇ، ئەمما روسسىيىدىكى سانائەت مەھسۇلاتلىرى ئاۋالقىدەكلا پەقەت چەت ئەل ماللىرىنى مەنئى قىلغان ئەھۋال ئاستىدا، ئاندىن ئەپلەپ-سەپلەپ پۇت تىرەپ تۇرالايدۇ. ئاخىرىدا، رېدگرېيۋ ئەپەندىنىڭ ياۋروپا ھەرقايسى ئەللىرىدىكى ھەر بىر زاۋۇتقا ۋە ھەر بىر يىپ ئېگىرىش ئىشچىسىغا توغرا كېلىدىغان ئۇرچۇقلارنىڭ سانى ھەققىدىكى سېلىشتۇرما جەدۋىلىنى كۆرسىتىمەن. رېدگرېيۋ ئەپەندى ئۆزى، مۇشۇ سانلارنى ئۆزىنىڭ بىرنەچچە يىللار ئىلگىرى توپلىغانلىقىنى، شۇ ۋاقىتتىن بۇيان، ئەنگلىيىدىكى زاۋۇت كۆلىمىنىڭ ۋە ھەر بىر ئىشچىغا توغرا كېلىدىغان ئۇرچۇقلارنىڭ سانى كېڭەيگەنلىكىنى كۆرسىتىپ ئۆتتى. لېكىن، ئۇ مىسال كەلتۈرگەن چوڭ قۇرۇقلۇقتىكى دۆلەتلەردىمۇ ئوخشاش دەرىجىدە ئىلگىرىلەش بولغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىدۇ، شۇڭا، مۇشۇ سانلىق ماتېرىياللارنىڭ ئاۋۋالقىدەكلا سېلىشتۇرۇش قىممىتى بار.

**ھەربىر فابرىكىغا توغرا كېلىدىغان ئوتتۇرىچە ئۇرچۇق سانى**

ئەنگلىيىدە............................................12600

شۋېيتسارىيىدە............................................ 8000
ئاۋستىرىيىدە..............................................7000
ساكسونىيىدە..............................................4500
بېلگىيىدە..................................................4000
فرانسىيىدە.................................................1500
پرۇسسىيىدە...............................................1500

**ھەربىر ئىشچىغا توغرا كېلىدىغان ئوتتۇرىچە ئۇرچۇق سانى**

فرانسىيىدە..................................................14
روسسىيىدە..................................................28
پرۇسسىيىدە.................................................37
باۋارىيىدە...................................................46
ئاۋستىرىيىدە................................................49
بېلگىيىدە....................................................50
ساكسونىيىدە.................................................50
گېرمانىيە ئۇششاق شتاتلىرى..............................55
شۋېيتسارىيىدە...............................................55
بۈيۈك برىتانىيىدە...........................................74

رېدگرېيۋ ئەپەندى مۇنداق دەيدۇ:

«بۇنداق سېلىشتۇرۇش بۈيۈك برىتانىيىگە پايدىلىق ئەمەس، باشقا سەۋەبلەردىن تاشقىرى، بولۇپمۇ سەۋەبى شۇكى، بۈيۈك برىتانىيىدە نۇرغۇن فابرىكىلاردا ماشىنا بىلەن توقۇش ئىشى ئىگىرىش ئىشى بىلەن بىرلەشتۈرۈلگەن، ئەمما ھېسابلىغان چاغدا، ھەتتا بىر ئىگىرىش ئىشچىسىمۇ ھېسابتىن چىقىرىلمايدۇ. ئەكسىچە چەت ئەللەردىكى فابرىكىلارنىڭ كۆپ قىسمى يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. ئەگەر ئوخشاش ئەھۋالنى ئېلىپ توغرا سېلىشتۇرۇلىدىغان بولسا، مەن ئۆزۈم باشقۇرىدىغان رايوندا نۇرغۇن يىپ رەخت فابرىكىلارنىڭ بارلىقىنى، مۇشۇ فابرىكىلاردا بىر ئەر ئىشچى بىلەن ئىككى ئايال ياردەمچى 2200 ئۇرچۇق بولغان بىرقانچە يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنى باشقۇرۇپ، ئۇلارنىڭ ھەركۈنى 400 مىل ئۇزۇنلۇقتىكى 220 قاداق كاللەك يىپ ئىگىرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرەلەيتتىم.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1866ـيىل 10ـئاينىڭ 31ـكۈنى» 31—37ـ بەتلەرگە قاراڭ)

بىزگە مەلۇمكى، ئەنگلىيىنىڭ بەزى شىركەتلىرى شەرقىي ياۋروپا ۋە



ئاسىيادا تۆمۈريول قۇرۇلۇشىنى ھۆددىگە ئالغان بولۇپ، ئۇلار شۇجايدىكى ئىشچىلارنى ئىشلىتىشتىن باشقا، يەنە مۇئەييەن مىقداردىكى ئەنگلىيىلىك ئىشچىلارنىمۇ ئىشلەتكەن. ئەمەلىي ئېھتىياج تۈپەيلىدىن ئۇلار ئەمگەك سىجىللىقىنىڭ مىللىي پەرقىنى ئويلىشىشقا مەجبۇر بولغان، لېكىن بۇ ئۇلارنى ھېچقانداق زىيانغا ئۇچراتمىغان. ئۇلار تەجرىبىگە ئاساسەن شۇنى بىلىۋالدىكى، ئىش ھەققى سەۋىيىسىنىڭ قانچىلىك ئېگىزلىكى ئوتتۇرىچە ئەمگەك سىجىللىقى بىلەن ئۆزئارا ئۇيغۇن بولغان تەقدىردىمۇ، لېكىن ئەمگەكنىڭ نىسپىي باھاسى (مەھسۇلات بىلەن سېلىشتۇرۇلغان باھا) ئادەتتە قارىموقارشى يۆنىلىش بويىچە ئۆزگىرىدۇ.

ھ·كېرى ئۆزىنىڭ ئەڭ بۇرۇنقى ئىقتىسادشۇناسلىق ئەسەرلىرىدىن بىرى بولغان «ئىش ھەققى نىسبىتى»(66) دە ئوخشاش بولمىغان مىللىي ئىش ھەققىنىڭ ھەرقايسى ئەللەردىكى ئىش كۈنىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش نىسبىتى سەۋىيىسى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاشقا ئۇرۇنىدۇ. مۇشۇ خەلقئارالىق سېلىشتۇرما ئىچىدىن، ئىش ھەققى ھامان ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىغا ئەگىشىپ ئۆرلەپ ۋە چۈشۈپ تۇرىدۇ، دەپ خۇلاسە چىقىرىدۇ. كېرى ئادەتتىكىگە ئوخشاش قىلچە تەنقىدسىز، يۈزەكى ھالدا قۇراشتۇرۇلغان ستاتىستىكىلىق ماتېرىياللارنى قالايمىقان ھالدا بىر يەرگە تىزىپ قويماستىن، ئۆزىنىڭ ئالدىنقى شەرتىنى دەلىللىگەن تەقدىردىمۇ، بىزنىڭ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش ھەققىدىكى بارلىق تەھلىللىرىمىز يەنە ئۇنىڭ مۇشۇ يەكۈنىنىڭ بىمەنە ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. ئەڭ ئەجەپلىنەرلىك يېرى شۇكى، ئۇ شەيئىلەر نەزەرىيە بويىچە قانداق بولۇشى لازىم بولسا، ئەمەلىيەتتە شۇنداق بولىدۇ، دەپ ھېسابلىمايدۇ. دەل دۆلەتنىڭ ئارىلىششى بۇنداق

(66) «ئىش ھەققى نىسبىتى: دۇنيادىكى ئەمگەكچى خەلقنىڭ ئەھۋالىدىكى پەرقنىڭ سەۋەبى ھەققىدە ئىزدىنىش» 1835ـيىل فىلادېلفىيە نەشرى.

تەبىئىي ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتنى بۇزمىلىدى. شۇڭا، مىللىي ئىش ھەققىنى ھېسابلىغاندا، ئىش ھەققىدىكى باج شەكلىدە دۆلەتكە مەنسۇپ بولىدىغان ئاشۇ بىر قىسمىنى گويا ئىشچىلارنىڭ ئۆزىگە تەئەللۇق بولىدۇ، دەپ قاراش لازىمدەك تۇيۇلىدۇ. كېرى ئەپەندى بۇنداق «دۆلەت خىراجىتى»نىڭ كاپىتالىزم تەرەققىياتىنىڭ «تەبىئىي مېۋىلىرى» ئىكەنلىكىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ئويلاپ كۆرۈشكە تېگىشلىك ئەمەسمۇ؟ مۇشۇنداق يەكۈن مۇشۇنداق كىشىلەرگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىنتايىن مۇناسىپتۇر: ئۇ دەسلەپتە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنى مەڭگۈلۈك تەبىئىي قانۇنىيەت ۋە ئەقلىي قانۇنىيەت دەۋالدى ھەم دۆلەتنىڭ ئارىلىششى سەۋەبىدىن مۇشۇ قانۇنىيەتلەرنىڭ ئەركىن، ماس رولى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىدى، دېدى، ئەمما كېيىن ئۇ، ئەنگلىيىنىڭ دۇنيا بازىرىغا بولغان ياۋۇزلارچە تەسىرىنىڭ( بۇنداق تەسىر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەبىئىي قانۇنىيىتى ئىچىدىن پەيدا بولمىغاندەك كۆرۈنىدۇ) دۆلەتنىڭ ئارىلىششى يەنى دۆلەت ئارقىلىق ئاشۇ «تەبىئىي قانۇنىيەت ۋە ئەقلىي قانۇنىيەت»لەرنى زۈرۈرىيەتكە ئايلاندۇرغانلىقىنى، باشقىچە ئېيتقاندا، تاموژنا باج تۈزۈمىنى قوغداشنى يولغا قويۇشنى زۆرۈرىيەتكە ئايلاندۇرغانلىقىنى سەزگەن. ئىككىنچىدىن، ئۇ رىكاردو قاتارلىق كىشىلەر ھازىر مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئىجتىمائىي قارىمۇقارشىلىق ۋە زىددىيەتلەرنى بايان قىلغان تېئورىيىنىڭ رېئال ئىقتىسادىي ھەرىكەتنىڭ نۇقتىئىينەزەر جەھەتتىكى مەھسۇلى بولماستىن، ئەكسىچە، ئەنگلىيە ۋە باشقا جايلاردىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتىكى رېئال قارىمۇقارشىلىقنىڭ رىكاردو قاتارلىق كىشىلەرنىڭ نەزەرىيىسىنىڭ نەتىجىسى ئىكەنلىكىنى سەزگەن! ئاخىرىدا، ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تۇغما گۈزەللىكى ۋە ماسلىقىغا بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغان نەرسىنىڭ، تېگى-تەكتىدىن ئېيتقاندا، سودا ئىكەنلىكىنى سەزگەن. يەنىمۇ ئالغا ئىلگىرىلىگەندە، ئۇ كاپىتالىستىك



ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىردىنبىر ئاپىتىنىڭ كاپىتالنىڭ ئۆزى ئىكەنلىكىنى سېزىشى مۇمكىن. پەقەت مۇشۇنداق تەنقىد قىلىش ئىقتىدارى كىشىنى چۆچۈتكىدەك دەرىجىدە كەمچىل بولغان ۋە مۇشۇنداق بىلىملىك كىشى قىياپىتىگە كىرىۋالغان كىشىلا—گەرچە ئۇنىڭ تاموژنا بېجىنى قوغداشتىن ئىبارەت ئەسەبىي سەپسەتىلىرى بولسىمۇ—باستىئا ئىسىملىك ئادەم بولۇشقا ۋە ھازىرقى زامان ئەركىن سودا تەرەپدارلىرىغا خاس، باشقا بارلىق ئۈمىدۋارلىرىنىڭ ماس ئەقىل-پاراستىنىڭ مەخپىي مەنبەسى بولۇشقا مۇناسىپ.

# 7- بۆلۈم
# كاپىتالنىڭ جۇغلىنىش جەريانى

بىر پۇل سوممىسى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا ۋە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ، بۇ كاپىتال فۇنكسىيىسىنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن ئورۇندالغان بىرىنچى ھەرىكەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ ھەرىكەت بازاردا، ئوبوروت ساھەسىدە ئېلىپ بېرىلىدۇ. بۇ ھەرىكەتنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى تاۋارغا ئايلانغان چاغدا تامام بولىدۇ، مۇشۇ تاۋارنىڭ قىممىتى ئۇلارنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ قىممىتىدىن چوڭ بولىدۇ يەنى ئەسلىدە ئاۋانسلانغان كاپىتالغا قوشۇمچە قىممەتنى قوشۇشتىن ئىبارەت بولىدۇ. ئۇلاپلا، مۇشۇ تاۋارلار يەنە ئوبوروت ساھەسىگە سېلىنىشى كېرەك. مۇشۇ تاۋارلارنى سېتىپ، ئۇلارنىڭ قىممىتىنى پۇلدا ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەك، مۇشۇ پۇللارنى يەنە يېڭىباشتىن كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش، مۇشۇنداق دەۋر قىلىپ ئۈزلۈكسىز ئېلىپ بېرىش لازىم. مۇشۇنداق، ئوخشاش بەزى ئۇلانما باسقۇچ ئارقىلىق بولىدىغان ئۈزلۈكسىز ئايلانما، كاپىتال ئوبوروتىنى شەكىللەندۈرىدۇ.

جۇغلانمىنىڭ بىرىنچى شەرتى شۇكى، كاپىتالىستنىڭ ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى سېتىۋېتىشى ھەم بۇنىڭدىن ئېرىشكەن مۇتلەق كۆپ قىسىم پۇلنى قايتىدىن كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشتۇر. تۆۋەندە، كاپىتال نورمال ئۇسۇل بويىچە ئۆزىنىڭ ئوبوروت جەريانىنى ئوروندايدۇ، دەپ پەرەز قىلىنىدۇ. بۇجەريان ئۇستىدىكى تەپسىلىي تەھلىل ئىككىنچى كىتابتا

ئېلىپ بېرىلىدۇ.

قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدىغان يەنى ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەكنى ئىشچىلاردىن بىۋاسىتە شىلىۋالىدىغان ھەم شۇ ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەكنى تاۋاردا مۇقىملاشتۇرىدىغان كاپىتالىست قوشۇمچە قىممەتنى ئىگەللىگۈچى بىرىنچى كىشى بولىدۇ، لېكىن ھەرگىز قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئاخىرقى ئىگىسى ئەمەس. كېيىن، ئۇ يەنە پۈتكۈل ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتا باشقا فۇنكسىيىلەرنى ئىجرا قىلىدىغان كاپىتالىست بىلەن، يەر ئىگىسى ۋەھاكازالار بىلەن بىرلىكتە قوشۇمچە قىممەتنى بۆلۈشۈپ ئېلىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن، قوشۇمچە قىممەت ئوخشاش بولمىغان تۈرلۈك قىسىملارغا بۆلۈنۈپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرى ئوخشاش بولمىغان خىلدىكى كىشىلەرگە مەنسۇپ بولىدۇ ھەم ئوخشاش بولمىغان، ئۆزئارا مۇستەقىل بولغان شەكىلگە ئىگە بولىدۇ، مەسىلەن، پايدا، ئۆسۈم، سودا پايدىسى، يەر ئىجارىسى ۋەھاكازالار. قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇشۇ ئايلىنىش شەكلىنى ئۈچىنچى كىتابتىلا[180] تەتقىق قىلغىلى بولىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز بۇ يەردە بىر تەرەپتىن تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىست تاۋارنىڭ قىممىتى بويىچە تاۋارنى ساتىدۇ، دەپ پەرەز قىلىمىز، يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ كاپىتالىستنىڭ تاۋار بازىرىغا قانداق قايتىپ كېلىشىنى: كاپىتالنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە قايسى يېڭى شەكىللەرنى قوللانغانلىقىنى تەتقىق قىلمايمىز، مۇشۇ شەكىللەر ئۆز ئىچىگە ئالغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كونكرېت شەرتشارائىتلىرىنىمۇ تەتقىق قىلمايمىز. يەنە بىر تەرەپتىن، بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىنى ھەممە قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىگىسى ياكى ئۇنى ئولجا بۆلۈشۈشكە قاتناشقان ھەممە كىشىلەرنىڭ ۋەكىلى قىلىمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز ئالدى بىلەن جۇغلانمىنى ئابستراكت ھالدا تەكشۈرىمىز، يەنى جۇغلانمىنى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى بىر ئامىل، دەپ



قارايمىز.

بۇنىڭدىن باشقا، جۇغلاش ئېلىپ بېرىلىدىكەن، كاپىتالىست ئىشلەپچىقارغان تاۋارنى ساتىدۇ ھەم ئۇلارنى سېتىپ قولغا كىرگۈزگەن پۇلنى يەنە كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ. ئىككىنچىدىن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوخشاش بولمىغان ھەرقايسى قىسىملارغا بۆلۈنۈشى، ئۇنىڭ خاراكتېرىنى ھەم ئۇنى جۇغلانما ئامىلغا ئايلاندۇرىدىغان ئاشۇ زۆرۈر شەرتلەرنىمۇ قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ. مەيلى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىلكىدە بولغان ياكى باشقىلارغا بۆلۈپ بەرگەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇ ھامان قوشۇمچە قىممەتنى ئەڭ ئاۋۋال ئىگىلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز جۇغلانمىنى بايان قىلغان چېغىمىزدا پەرەز قىلغان ئەھۋال جۇغلىنىش ئېلىپ بېرىلىشتا ئەمەلىي يۈز بەرگەن ئەھۋال دېمەكتۇر. يەنە بىر تەرەپتىن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ بۆلۈنۈشى ۋە ئوبوروت ئىچىدىكى ۋاسىتىچىلىك ھەرىكەت، جۇغلىنىش جەريانىنىڭ ئاددىي ئاساسىي شەكلىنى مۇجمەللەشتۈرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، جۇغلىنىش جەريانى ئۈستىدىكى ساپ تەھلىل، بىزدىن ئۇنىڭ مېخانىزمىنىڭ ئىچكى رولىنى يوشۇرۇپ تۇرىدىغان بارلىق ھادىسىلەرنى ۋاقىتىنچە قويۇپ تۇرۇشىمىزنى تەلەپ قىلىدۇ.

# 21-باب
# ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش

ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۆزىنىڭ ئىجتىمائىي شەكلىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، سىجىل داۋام قىلىپ تۇرىدىغان جەريان بولۇشى كېرەك، ياكى ئوخشاش بولغان بەزى باسقۇچلاردىن تەكرار-تەكرار ئۆتۈپ تۇرىدىغان جەريان بولۇشى كېرەك. بىر جەمئىيەت ئىستېمالنى توختىتىپ قويالمايدۇ، ئوخشاشلا ئىشلەپچىقىرىشنىمۇ توختىتىپ قويالمايدۇ. دېمەك، ھەربىر ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانى دائىملىق باغلىنىشتىن ۋە ئۇنىڭ ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرۇشىدىن قارىغاندا، ئۆز نۆۋىتىدە يەنە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدۇر.

ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى، ئەينى ۋاقىتتا يەنە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ھەرقانداق بىر جەمئىيەت ئۆزىنىڭ بىرقىسىم مەھسۇلاتىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ياكى يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا ئۈزلۈكسىز تۈردە ئايلاندۇرۇپ تۇرمايدىغان بولسا، ئىشلەپچىقىرىشنى ئۈزلۈكسىز ئېلىپ بارالمايدۇ، يەنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئېلىپ بارالمايدۇ. باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، جەمئىيەت مەسلەن، بىر يىلدا ئىستېمال قىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى، يەنى ئەمگەك ۋاسىتىلىرى، خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللارنى پەقەت ئەمەلىي بۇيۇملار شەكلىدە مىقدارى تەڭ بولغان يېڭى بۇيۇملار بىلەن ئالماشتۇرغاندىلا، ئاندىن ئەسلىدىكى كۆلەمدە تەكرار ئىشلەپچىقىرالايدۇ ياكى ئۆزىنىڭ بايلىقىنى ساقلاپ قالالايدۇ،



مۇشۇ يېڭى بۇيۇملار يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ مىقدارىدىن ئاجرىتىلىشى، يېڭىباشتىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلۈشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇئەييەن مىقداردىكى يىللىق مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشقا تەۋە بولىدۇ. ئەسلىدە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان مۇشۇ بىر قىسىم مەھسۇلات، قوللىنىلغان ئەمەلىي بۇيۇم شەكلىدىن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ زور كۆپ قىسمى شەخسىي ئىستېمالغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستىك شەكىلدە بولسا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشمۇ شۇ شەكىلدە بولىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدا، ئەمگەك جەريانى قىممەتنىڭ كۆپىيىپ بېرىش جەريانىنىڭ ۋاستىسى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ، ئوخشاشلا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشمۇ ئاۋانس قىممەتنى كاپىتال سۈپىتىدە يەنى ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىپ بارىدىغان قىممەت سۈپىتىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. مەلۇم شەخس ئۆز پۇلى ئۈزلۈكسىز ھالدا كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتەپ تۇرىدىغانلىقى ئۈچۈنلا كاپىتالىستقا خاس ئىقتىسادىي رولنى ئوينايدۇ. ئالايلۇق، 100 فوند ستېرلىڭ ئاۋانس پۇل بۇ يىل كاپىتالغا ئايلىنىپ، 20 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلغان بولسا، ئۇنداقتا ئۇ كېلەر يىل ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى يىللاردىمۇ مۇشۇنداق ھەرىكەتنى تەكرارلاپ تۇرۇشى كېرەك. كاپىتال قىممىتىنىڭ دەۋرىيلىك كۆپىيىپ بارىدىغان مىقدارى بولغان ياكى فۇنكسىيە جەريانىدا تۇرغان كاپىتالنىڭ دەۋرىيلىك مېۋىسى بولغان قوشۇمچە قىممەت كاپىتالدىن پەيدا بولىدىغان دارامەت [Revenue ①] شەكلىگە كىرىدۇ.(1)

(1)«باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى ئىستېمال قىلىدىغان بايلار پەقەت مەھسۇلاتلارنى ئالماشتۇرۇش ھەرىكىتى (ئاۋارنى سېتىۋېلىش) بىلەن ئاندىن مۇشۇ مەھسۇلاتقا ئىگە بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلار ئۆزىنىڭ زاپاس پۇلىنى ئىنتايىن تېزخەجلەپ بولىدىغاندەك كۆرۈنىدۇ...لېكىن، بۇخىل ئىجتىمائىي تۈزۈمدە، بايلىق باشقىلارنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق بىر خىل تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان كۈچكە

① مۇشۇ كىتابنىڭ 1090-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئەگەر بۇ دارامەت كاپىتالىست ئۈچۈن ئىستېمال فوندى بولۇپلا خىزمەت قىلسا، ياكى ئۇ دەۋرىيلىك ھاسىل بولۇپ، دەۋرىيلىك ئىستېمال قىلىنىپ تۇرسا، ئۇھالدا، باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، بۇنىڭ ئۆزى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولىدۇ. ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش گەرچە، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئەسلىي كۆلىمىدىكى تەكرارلىنىشىدىن ئىبارەت بولسىمۇ، لېكىن بۇنداق نوقۇل تەكرارلىنىش ياكى ئىزچىللىق بۇ جەرياننى بەزى يېڭى خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە قىلىدۇ، ياكى توغرىراق قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇنىڭ تەنھا جەريان سۈپىتىدىلا ئىگە بولغان ساختا خۇسۇسىيەتلىرىنى يوقىتىدۇ.

ئەمگەك كۈچىنى مۇئەييەن ۋاقىت سېتىۋېلىش ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولىدۇ، ئەمگەكنىڭ سېتىلغان ۋاقتى مۇددىتى توشقان، شۇنىڭ بىلەن مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى (ئالايلۇق، بىر ھەپتە، بىر ئاي قاتارلىق) ئۆتكەندە، بۇ باشلىنىش نۇقتىسى يېڭىدىن قايتىلىنىدۇ. لېكىن، ئىشچى ئۆز رولىنى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىدە جارى قىلدۇرۇپ، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممىتىنى تاۋاردا رېئاللاشتۇرغاندىن كېيىن، ئاندىن ئىش ھەققى ئالىدۇ. دېمەك، ئىشچى ھەم بىز ۋاقتىنچە كاپىتالىستنىڭ ئىستېمال فوندى دەپ قارايدىغان قوشۇمچە قىممەتنى، ھەم ئۆزىنىڭ ھەققى ئۈچۈن بېرىلىدىغان فوندىنى، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ھاسىل قىلىدۇ، ئىشچى بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئىش ھەققى شەكلىدە قولىغا قايتىپ كېلىشتىن بۇرۇن ھاسىل قىلىدۇ، ئىشچى بۇ فوندىنى ئۈزلۈكسىز تۈردە تەكرار ئىشلەپچىقىرىپ تۇرغان چاغدىلا، ئاندىن ياللىنىپ تۇرىدۇ. ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ 16-بابتا كۆرسىتىلگەن

ئىگە بولۇۋالىدۇ... بايلىق ئەمگەككە ئوخشاش ھەم ئەمگەك ئارقىلىق ھەر يىلى مېۋە بېرىدۇ، بۇ مېۋىنى ھەر يىلى ئىستېمال قىلىۋېتىش مۇمكىن، ئەمما بايلارنى كەمبەغەللەشتۈرمەيدۇ. بۇ مېۋە كاپىتالدىن كېلىدىغان دارامەتتۇر.» (سىسموندى: «سىياسىي ئىقتىساد يېڭى پرىنسىپلىرى»1-توم 81—82-بەتلەر)



فورمۇلا2—سى مۇشۇنىڭدىن كېلىپ چىققان، مۇشۇ فورمۇلا ئىش ھەققىنى مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى قىلىپ ئىپادىلەيدۇ.(2) بۇ ئىشچىلار ئۆزلىرى تەكرار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات ئىچىدە، ئىش ھەققى شەكلى بىلەن ئىشچىلارنىڭ قولىغا ئۈزلۈكسىز قايتىپ كېلىدىغان ئاشۇ بىر قىسمىدۇر. ئەلۋەتتە، كاپىتالىست مۇشۇ تاۋارنىڭ قىممىتى ئۈچۈن ئىشچىغا پۇل بىلەن ھەق تۆلەيدۇ. لېكىن بۇ پۇل ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئىشچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمىنى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرغان چاغدا، ئۇنىڭ ئىلگىرىكى مەھسۇلاتلىرىنىڭ بىر قىسمى قايتا پۇلغا ئايلىنىدۇ. ئىشچىنىڭ بۈگۈنكى ئەمگىكىگە ياكى كېيىنكى يېرىم يىلدىكى ئەمگىكىگە، ئۇنىڭ ئۆتكەن ھەپتىدىكى ئەمگىكى ياكى ئالدىنقى يېرىم يىلدىكى ئەمگىكى بىلەن ھەق تۆلىنىدۇ. بىز ئايرىم كاپىتالىست ۋە ئايرىم ئىشچىنى تەكشۈرمەي، كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپىنى تەكشۈرىدىغان بولساق، پۇل شەكلى كەلتۈرۈپ چىقارغان خاتا تۇيغۇ دەرھال يوقىلىدۇ. ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقارغان، كاپىتالىستلار سىنىپى ئىگىلىگەن مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى ئېلىشى ئۈچۈن، كاپىتالىستلار سىنىپى ئۈزلۈكسىز پۇل شەكلى بىلەن ئىشچىلار سىنىپىغا چەك تارقىتىدۇ، ئىشچىمۇ كاپىتالىستلار سىنىپىدىن ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتى ئىچىدىكى ئۆزىگە مەنسۇپ بولغان ئاشۇ بىر قىسمىنى ئېلىش ئۈچۈن، مۇشۇ چەكلەرنى كاپىتالىستلار سىنىپىغا ئۈزلۈكسىز قايتۇرۇپ بېرىدۇ. مەھسۇلاتنىڭ تاۋار شەكلى ۋە تاۋارنىڭ پۇل شەكلى بۇنداق سودىنى يوشۇرۇپ تۇرىدۇ.

(2) «ئىش ھەققىنى پايدىغا ئوخشاشلا، ئەمەلىيەتتە تەييار مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى دەپ قاراش كېرەك.» (رامساي: «بايلىقنىڭ تەقسىم قىلىنىشى ھەققىدە» 142-بەت) «مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى ئىش ھەققى شەكلى بىلەن ئىشچىغا تەۋە بولىدۇ.»( ج. مىل: «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» پارىسوت [illegible]مىسى، 1823-يىل پارىژ نەشرى 33—34-بەتلەر)

شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىشچىلارنىڭ ئۆزىگە زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرى فوندىنى ياكى ئەمگەك فوندىنى قامداش ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يولىدىكى بىر خىل ئالاھىدە تارىخىي ئىپادىلىنىش شەكلىدىن ئىبارەت؛ بۇنداق فوندنى بارلىق ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش تۈزۈمى ئاستىدا، باشتىن-ئاخىر ئەمگەكچىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىشى ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى لازىم. ئەمگەك فوندى ھەمىشە ئىشچىنىڭ ئەمگىكى ئۈچۈن تۆلىنىدىغان تۆلەم ۋاستىسى شەكلىدە ئىشچىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ، چۈنكى، ئىشچىنىڭ ئۆز مەھسۇلاتى ئۈزلۈكسىز تۈردە كاپىتال شەكلىدە ئىشچىدىن چەتنەيدۇ. لېكىن ئەمگەك فوندىنىڭ بۇنداق ئىپادىلىنىش شەكلى مۇنداق بىر پاكىتنى قىلچە ئۆزگەرتەلمەيدۇ: كاپىتالىست ئىشچىنىڭ ئوبيېكتلاشقان ئۆز ئەمگىكىنى ئىشچىغا ئاۋانس قىلىپ بېرىدۇ.(3) ھاشارغا ئىشلەيدىغان دېھقاننى مىسالغا ئالايلى، ئۇ ھەر ھەپتىدە ئۈچ كۈن ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بىلەن ئۆزىنىڭ ئېتىزىدا ئىشلەيدۇ، دېمەك، ھەپتىنىڭ قالغان ئۈچ كۈنىدە، بۇ دېھقان خوجايىنىنىڭ قورۇقىدا ھاشارغا ئىشلەيدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك فوندىنى ئۈزلۈكسىز تۈردە تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ، بۇ ئەمگەك فوندى ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئەزەلدىن ئۈچىنچى كىشى ئۇنىڭ ئەمگىكىگە ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئاۋانس قىلىپ بېرىدىغان تۆلەم ۋاستىسى شەكلىنى قوللانغان ئەمەس. لېكىن ئۇنىڭ ھەقسىز مەجبۇرىي قىلىدىغان ئەمگىكىدىمۇ ئەزەلدىن ئىختىيارىي ئەمگەك ۋە ھەقلىق ئەمگەك شەكلى قوللىنىلغان ئەمەس. ئەگەر پومېشچىك ھاشارغا ئىشلەۋاتقان دېھقاننىڭ

(3)«كاپىتال ئىشچىلارغا ئىش ھەققى ئورنىدا ئاۋانس قىلىپ بېرىلگەندە، ئۇ ئەمگەكنى قامداشقا ئىشلىتىلىدىغان فوندقا ھېچنەرسە قوشمايدۇ.» (كېيزنوۋنىڭ ئۆزى نەشر قىلغان مالتۇسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەبىرلىرى» دېگەن ئەسىرىگە بەرگەن ئىزاھاتى. 1853-يىل لوندون نەشرى 22-بەت)



بېرىنى، تېرىلغۇ ئۇلىقىنى، ئۇرۇقىنى، قىسقىسى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۆزىنىڭكى قىلىۋالسا، ئۇنداقتا دېھقان شۇنىڭدىن كېيىن، ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى پومېشچىككە سېتىشقا مەجبۇر بولىدۇ. باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، بۇ دېھقان ھازىرمۇ ئىلگىرىكىگە ئوخشاش، ھەر ھەپتىدە ئالتە كۈن ئىشلەيدۇ، ئۈچ كۈن ئۆزى ئۈچۈن، ئۈچ كۈن ھازىر ياللىغۇچىغا ئايلانغان ئەسلىدىكى پومېشچىككە ئىشلەيدۇ. ئۇ ھازىرمۇ ئىلگىرىكىگە ئوخشاش، مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا كۆچۈرىدۇ. ھازىرمۇ ئىلگىرىكىگە ئوخشاش، مەھسۇلاتنىڭ مۇئەييەن قىسمى ئاۋۋالقىدەكلا تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كىرىدۇ. لېكىن ھاشار ئەمگەك ياللانما ئەمگەك شەكلىنى ئالغان تەقدىردىمۇ، ھاشارچى دېھقان ئىلگىرىكىگە ئوخشاش ئىشلەپچىقارغان ۋە تەكرار ئىشلەپچىقارغان ئەمگەك فوندىمۇ پومېشچىكنىڭ ھاشارچى دېھقانغا ئاۋانس قىلىپ بېرىدىغان كاپىتال شەكلىنى ئالىدۇ. بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرى كالتە پەم بولغاچقا، ئىپادىلىنىش شەكلى ۋە ئۇ ئىپادىلەنگەن نەرسىنى پەرق ئېتەلمەيدۇ، ئۇلار ھەتتا بۈگۈنكى كۈندە، ئەمگەك فوندى دۇنيادا پەقەت مۇستەسنا ھالدا كاپىتال شەكلىدە ئىپادىلىنىدىغان پاكىتقا كۆز يۇمىدۇ.(4)

دەرۋەقە، بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرۇشىدىن تەكشۈرىدىغان بولساقلا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئالدىن كاپىتالىستنىڭ خۇسۇسىي فوندىدىن ئاۋانس قىلىپ بېرىلگەن قىممەت خاراكتېرىنى

(4) «يەر شارىنىڭ تۆتتىن بىر قىسمىغا يەتمەيدىغان يېرىدە كاپىتالىستلار ئىشچىلارغا [illegible]لەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئاۋانس قىلىپ بېرىدۇ» (رىچارد جونس: «مىللىي سىياسىي ئىقتىساد [illegible]لىكى» 1852-يىل ھېرتفورد نەشرى، 36-بەت)

يوقىتىدۇ.(4a) لېكىن، مۇشۇ جەريان ھامان مەلۇم جاي ۋە مەلۇم ۋاقىتتىن باشلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىزنىڭ يۇقىرىدىكى نۇقتىئىينەزەرىمىزدىن قارىغاندا، تۆۋەندىكى ئەھۋاللار ئېھتىمالغا يېقىن: كاپىتالىست بىر مەزگىل باشقىلارنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگىكى بىلەن مۇناسىۋەتسىز مەلۇم بىرخىل دەسلەپكى جۇغلانمىغا تايىنىپ پۇلنىڭ ئىگىسىگە ئايلانسا، شۇنىڭ بىلەن ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە بازارغا كىرەلەيدۇ. لېكىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نوقۇل داۋاملىشىشى ياكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يەنە باشقا بەزى ئالاھىدە ئۆزگىرىشلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، مۇشۇ ئۆزگىرىشلەر كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىغا تەسىر يەتكۈزۈپلا قالماستىن، بەلكى پۈتۈن كاپىتالغا تەسىر يەتكۈزىدۇ.

ئەگەر 1000 فوندستېرلىڭ كاپىتالنىڭ دەۋرىيلىك ھالدا (مەسىلەن ھەر يىلى) يارىتىدىغان قوشۇمچە قىممىتى 200 فوند ستېرلىڭ بولۇپ ۋە مۇشۇ قوشۇمچە قىممەت ھەر يىلى پۈتۈنلەي ئىستېمال قىلىنىپ كەتسە، شۇنىسى ناھايىتى ئېنىقكى، ئەينى جەريان بەش يىل تەكرارلانغاندىن كېيىن، ئىستېمال قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى= 5×200 بولىدۇ، شۇنداقلا ئەسلىدىكى ئاۋانس كاپىتال قىممىتى بولغان 1000 فوند ستېرلىڭ بىلەن تەڭ بولىدۇ. ئەگەر يىللىق قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىلا، مەسىلەن، پەقەت يېرىمى ئىستېمال قىلىنغان بولسا، ئۇنداقتا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى10 يىل تەكرارلانغاندىن كېيىن، ئوخشاش نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ، چۈنكى 10×100=1000 بولىدۇ.

(4a) «manufacturer›يەنى ئىشلىمە سانائىتى ئىشچىسى›نىڭ ئىش ھەققىنى گەرچە خوجايىن ئاۋانس قىلىپ بەرسىمۇ، لېكىن ئەمەلىيەتتە خوجايىن ئىشچىسىغا ھېچقانداق چىقىم قىلمايدۇ، چۈنكى مۇشۇ ئىش ھەققىنىڭ قىممىتى ئادەتتە ھامان پايدا بىلەن بىللە، ئىشچىنىڭ ئەمگىكىگە قوشۇلغان ئوبيېكتنىڭ چوڭايغان قىممىتى ئىچىدە ساقلىنىپ قالىدۇ.» (ئا.سمىت «دۆلەت بايلىقى ھەققىدە»، ئىككىنچى قىسىم، 3ـباب 355ـبەت)



قىسقىسى، ئاۋانس كاپىتال قىممىتىنى ھەر يىلى ئىستېمال قىلىنغان قوشۇمچە قىممەتكە بۆلۈش ئارقىلىق، ئەسلىدىكى ئاۋانس كاپىتالنىڭ بىرنەچچە يىل ياكى بىرنەچچە يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدىن كېيىن كاپىتالىست تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىپ تۈگىگەنلىكىنى، شۇ سەۋەبتىن يوقالغانلىقىنى تېپىپ چىقىشقا بولىدۇ. كاپىتالىست، باشقىلارنىڭ ھەقسىز ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلاتىنى، يەنى قوشۇمچە قىممەتنى ئىستېمال قىلدىم، ئەسلىدىكى كاپىتال قىممىتىنى ساقلاپ قالدىم، دەپ قارايدۇ، لېكىن بۇ قاراش پاكىتنى ھەرگىز ئۆزگەرتەلمەيدۇ. ئارىدىن بىرنەچچە يىل ئۆتكەندىن كېيىن، كاپىتالىستنىڭ ئىلگىرىكى كاپىتال قىممىتى ئاشۇ بىرنەچچە يىل داۋامىدا قىممەتداش تۆلىمەي ئۆزلەشتۈرۈۋالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ مىقدارىغا تەڭ بولىدۇ، كاپىتالىست ئىستېمال قىلغان قىممەت مىقدارى بولسا ئەسلىدىكى كاپىتال قىممىتىگە تەڭ بولىدۇ. دەرۋەقە، ئۇنىڭ قولىدا مىقدارى ئۆزگەرمىگەن كاپىتال قالىدۇ، بەلكى ئۇنىڭ بىرقىسمى، مەسىلەن، زاۋۇت بىناسى، ماشىنا ۋەھاكازالار، ئۇ ئۆز ئىشىنى باشلىغان چاغدىلا مەۋجۇت ئىدى. لېكىن بۇ يەردىكى مەسىلە، كاپىتالنىڭ ماددىي تەركىبىي قىسمىدا ئەمەس، ئەكسىچە كاپىتالنىڭ قىممىتىدە. ئەگەر بىر كىشى ئۆزىنىڭ بارلىق مال-مۈلكىنىڭ قىممىتى بىلەن باراۋەر قەرز ئېلىپ، ئۆزىنىڭ ھەممە مال-مۈلكىنى سەرپ قىلىپ تۈگىتىۋەتسە، ئۇنداقتا ئۇنىڭ بارلىق مال-مۈلكى دەل ئۇنىڭ بارلىق قەرزىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىغىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئوخشاشلا، ئەگەر كاپىتالىست ئۆزىنىڭ ئاۋانسلانغان كاپىتالىنىڭ قىممەتدىشىنى ئىستېمال قىلىۋەتسە، ئۇنداقتا، مۇشۇ كاپىتالنىڭ قىممىتى ئۇ ھەقسىز ئىگىلىۋالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئومۇمىي سوممىسىغىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەسلىدە بار كاپىتال قىممىتىنىڭ ھەرقانداق بىر زەررىچىسىمۇ قالمايدۇ.

دېمەك، بارلىق جۇغلانمىنى تىلغا ئالماي تۇرساق، ئىشلەپچىقىرىش

جەرياننىڭ نوقۇل داۋام قىلىشى ياكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يا ئۇزۇنراق يا قىسقىراق بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، ھەرقانداق كاپىتالنى مۇقەررەر ھالدا جۇغلانما كاپىتالغا ياكى كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممەتكە ئايلاندۇرىدۇ. كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن چاغدا، شۇ كاپىتالنى ئىشقا سالغان كىشىنىڭ تاپقان بايلىقى بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇ ھامان قىممەتداش تۆلىمەي ئۆزلەشتۈرۈۋېلىنغان قىممەتكە ئايلىنىدۇ، باشقىلارنىڭ ھەقسىز ئەمگىكىنىڭ پۇل شەكلىنىڭ ياكى باشقا شەكلىنىڭ نامايەندىسىگە ئايلىنىدۇ.

بىز تۆتىنچى بابتا كۆرگىنىمىزدەك، پۇلنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن، پەقەت تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ۋە تاۋار ئوبوروتىنىڭ مەۋجۇت بولۇشى كۇپايە قىلمايدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن، ھەممىدىن ئاۋۋال تۆۋەندىكى ئىككى تەرەپ سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى سۈپىتىدە ئۆزئارا قارىمۇقارشى بولۇشى لازىم: بىر تەرەپ، قىممەت ياكى پۇلنى ئىگىلىگۈچى، يەنە بىر تەرەپ، قىممەتنى يارىتىدىغان سۇبستانسىيىنى ئىگىلىگۈچى؛ بىر تەرەپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىگىلىگۈچى، يەنە بىر تەرەپ، ئەمگەك كۈچىدىن باشقا، ھېچنېمىسى بولمىغان ئىگىلىگۈچى. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەمگەك مەھسۇلاتىنى ئەمگەكنىڭ ئۆزىدىن ئايرىۋېتىش، ئوبيېكتىپ ئەمگەك شارائىتىنى سۇبيېكتىپ ئەمگەك كۈچىدىن ئايرىۋېتىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئەمەلىي ئاساسى ۋە باشلىنىش نۇقتىسى.

لېكىن، دەسلەپ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان نەرسە، كېيىن جەرياننىڭ نوقۇل داۋاملىشىشى ئارقىلىق، يەنى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئارقىلىق، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆز نەتىجىسى سۈپىتىدە ئۈزلۈكسىز قايتا ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ھەم ئەبەدىيلەشتۈرۈلىدۇ. بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ماددىي بايلىقلارنى ئۈزلۈكسىز تۈردە كاپىتالغا، كاپىتالىستنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش ۋاسىتىسىگە ۋە ئىستېمال



بۇيۇمىغا ئايلاندۇرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشچى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگىنىگە ئوخشاش، بۇ جەرياندىن بايلىقنىڭ شەخسلىك مەنبەسى بولسىمۇ، لېكىن ئۆزىگە بۇنداق بايلىقنى يارىتىدىغان بارلىق ۋاستىدىن مەھرۇم بولغان ھالدا ئۈزلۈكسىز چىقىپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇ بۇ جەريانغا كىرىشتىن بۇرۇن، ئۇنىڭ ئۆز ئەمگىكى ئۇنىڭدىن يىراقلىشىپ كېتىپ، كاپىتالىست تەرىپىدىن ئىگىلىۋېلىنىپ كاپىتالغا قوشۇۋېتىلىدۇ، شۇڭا بۇ جەرياندا بۇنداق ئەمگەك باشقىلارنىڭ ئىلكىدە بولغان مەھسۇلات ئىچىدە ئۈزلۈكسىز ئوبيېكتلىشىدۇ. چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىدىغان جەريان بولغاچقا، ئىشچىنىڭ مەھسۇلاتى تاۋارغا ئۈزلۈكسىز ئايلىنىپلا قالماي، بەلكى كاپىتالغىمۇ ئايلىنىپ تۇرىدۇ، قىممەت يارىتىدىغان كۈچنى شىلىۋالىدىغان قىممەتكە، ئادەملەرنى سېتىۋالىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە، ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى ئىشلىتىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئايلىنىدۇ.(5) شۇنىڭدىن كۆرگىلى بولىدۇكى، ئىشچىنىڭ ئۆزى ئوبيېكتىپ بايلىقنى كاپىتال سۈپىتىدە، ئۆزىگە يات بولغان، ئۆزىگە ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان ۋە ئۆزىنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلىدىغان ھوقۇق سۈپىتىدە ئۈزلۈكسىز ئىشلەپچىقىرىدۇ، كاپىتالىست بولسا ئوخشاشلا ئەمگەك كۈچى بايلىقنىڭ سۇبيېكتىپ مەنبەسى سۈپىتىدە، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئوبيېكتلىشىشى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىدىن ئاجرىتىلغان، پەقەت ئىشچى ئورگانىزمىنىڭ ئۆزىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئابستراكت بايلىق مەنبەسى

(5) «بۇ ئۇنۇملۇك ئىستېمالنىڭ ئالاھىدە دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان بىر خۇسۇسىيىتى. ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنىدىغان نەرسە كاپىتالدۇر، ھەم ئىستېمال ئارقىلىق ئاندىن كاپىتالغا ئايلىنىدۇ» (ج. مىل «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 242-بەت) ئەمما ج. مىل بۇنداق «ئالاھىدە دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان خۇسۇسىيەت»نى چۈشەندۈرمىگەن.

سۈپىتىدە ئۈزلۈكسىز ئىشلەپچىقىرىدۇ. بىر جۈملە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، ئىشچىنى ياللانما ئىشچى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىدۇ.(6) ئىشچىنىڭ بۇنداق ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ياكى ئەبەدىيلىشىشى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان شەرتىدۇر.

ئىشچىنىڭ ئىستېمال قىلىشى ئىككى خىل بولىدۇ. ئىشچى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىدە ئۆز ئەمگىكى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىستېمال قىلىدۇ ھەمدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى قىممىتى ئاۋانس كاپىتالنىڭ قىممىتىدىن يۇقىرى بولغان مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرىدۇ. بۇ، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇ ئىشچىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغان كاپىتالىستنىڭ شۇ ئىشچىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلغانلىقى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندا بەرگەن پۇلنى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ: بۇ ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدىن كۆرگىلى بولىدۇكى، ئىشچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بىلەن شەخسىي ئىستېمالى تامامەن ئوخشىمايدۇ. ئالدىنقى بىر خىل ئىستېمالدا، ئىشچى كاپىتالنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچى بولۇش رولىنى ئوينايدۇ، كاپىتالىستقا تەۋە بولىدۇ؛ كېيىنكى بىر خىل ئىستېمالدا، ئۇ ئۆزىگە تەۋە بولۇپ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن تاشقىرىدا تۇرمۇش

(6) «دۇرۇس، بىر خىل ئىشخانا قول ھۈنەرۋەنچىلىكى ئەڭ دەسلەپ قوللىنىلغان چاغدا، نۇرغۇن نامراتلارنى خىزمەتكە ئېرىشتۈرىدۇ؛ لېكىن ئۇلار بۇرۇنقىدەكلا نامرات بولۇپ تۇرۇۋېرىدۇ، بەلكى بۇنداق ئىشخانا قول ھۈنەرۋەنچىلىكىنىڭ ئۈزلۈكسىز تىجارىتى تېخىمۇ نۇرغۇن نامراتلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.» («قوي يۇڭى ئېكسپورتىنى چەكلەش ئاساسلىرى» 1677-يىل لوندون نەشرى 19-بەت) «ئىجارىكەش سوۋخوز ئىگىسى بىمەنىلىك بىلەن نامراتلارنى بېقىۋاتىمەن دەپ كېسىپ ئېيتىدۇ، ئەمەلىيەتتە، نامراتلار نامراتلىق ئىچىدە ياشايدۇ.»( «يېقىندا يوقسۇللارغا ياردەم بېرىش بېجىنى ئاشۇرۇش سەۋەبلىرى ياكى ئەمگەك باھاسى بىلەن ئاشلىق باھاسى ئوتتىدىكى سېلىشتۇرما تەتقىقات» 1777-يىل لوندون نەشرى، 31-بەت)



فۇنكسىيىسىنى ئورۇندايدۇ. ئالدىنقى بىر خىل ئىستېمالنىڭ نەتىجىسى كاپىتالىستنىڭ ياشىشى، كېيىنكى بىر خىل ئىستېمالنىڭ نەتىجىسى ئىشچىنىڭ ئۆزىنىڭ ياشىشىدۇر.

«ئىش كۈنى» ۋەھاكازالارنى تەكشۈرگەن چاغدا بەزى ھاللاردا: ئىشچى ھەمىشە ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ساپ قوشۇمچە ئىشقا ئايلاندۇرۇشقا مەجبۇر بولىدىغانلىقى ئىپادىلەندى.① بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، خۇددى پار ماشىنىسى ئۈچۈن كۆمۈر ۋە سۇ، چاق ئۈچۈن قارىماي زۆرۈر بولغىنىدەك، ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ پائالىيىتىنى ساقلاش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئاشۇرىدۇ. بۇيەردە، ئۇنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىنىڭ ئىستېمال ۋاستىسىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ. ئۇنىڭ شەخسىي ئىستېمالى بىۋاستە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىدىن ئىبارەت بولىدۇ. لېكىن، بۇ ماھىيەتتە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان لەززەتسىز بىر خىل ئىستېمال بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.(7)

بىز ئايرىم كاپىتالىستنى ۋە ئايرىم ئىشچىنى ئەمەس، بەلكى كاپىتالىستلار سىنىپىنى ۋە ئىشچىلار سىنىپىنى، يالغۇز تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئەمەس، بەلكى جەمئىيەت دائىرىسىدە ئۈزلۈكسىز ئېلىپ بېرىلىدىغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى تەكشۈرىدىغان بولساق، ئەھۋال ئوخشاش بولمايدۇ. كاپىتالىست ئۆز كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرغىنىدا، ئۇ بۇنىڭ بىلەن ئۆزىنىڭ ئومۇمىي كاپىتالىنى ئاشۇرغان بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ

(7) روسسى ھەقىقەتەن «ئونۇملۇك ئىستېمال»نىڭ سىرىنى ئاچقان بولسا، بۇ جەھەتتە ئۇزۇق گەپ ساتمايتتى.

① مۇشۇ كىتابنىڭ 451-467، 496-502-بەتلىرىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

ئۇ بىر چالما بىلەن ئىككى پاختەكنى سوقىدۇ. ئۇ ئىشچىدىن ئالىدىغان نەرسىسىدىن نەپ ئېلىپلا قالماي، ئىشچىغا بېرىدىغان نەرسىدىنمۇ نەپ ئالىدۇ. ئەمگەك كۈچىگە ئالماشتۇرۇلغان كاپىتال تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە ئايلىنىدۇ، بۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئىشچىلارنىڭ مۇسكۇل، نېرۋا، سۆڭەك، مېڭىسىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە يېڭى ئىشچىلارنى بارلىققا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئىستېمال قىلىنىدۇ. دېمەك، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى مۇتلەق زۆرۈر چەك ئىچىدە، كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئالماشتۇرۇلۇشىنىڭ مەھسۇلى بولغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى كاپىتال يېڭىباشتىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرىدۇ. بۇ ئىستېمال كاپىتالىست ئۈچۈن كەم بولسا زادى بولمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ يەنى ئىشچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى، ئىشخانا، زاۋۇت-فابرىكا قاتارلىقلارنىڭ ئىچىدە داۋام قىلسۇن، ياكى سىرتىدا داۋام قىلسۇن، ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىچىدە داۋام قىلسۇن، ياكى سىرتىدا داۋام قىلسۇن، ئوخشاشلا كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر مۇھىم ئامىلى بولغىنىغا ئوخشاش، ماشىنىنى تازىلاش ئىشى ئەمگەك جەريانىدا ئىشلەنسۇن، ياكى ئەمگەك جەريانى ئارىلىقىدىكى مۇئەييەن بوش ۋاقىتتا ئىشلەنسۇن، ھامان ئىشلەپچىقىرىش ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر مۇھىم ئامىلى بولىدۇ. ئىشچىنىڭ ئۆز شەخسىي ئىستېمالىنى كاپىتالىست ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۆزى ئۈچۈن ئەمەلگە ئاشۇرۇشى ئەھۋالدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش پەيدا قىلمايدۇ: ئىش ئۇلىغىنىڭ ئىستېمالى ئىش ئۇلىغى يەم يېگەنلىكى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىر زۆرۈر ئامىلى بولۇشتىن قالمايدۇ. ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۈزلۈكسىز ساقلىنىپ تۇرۇشى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش، باشتىن-ئاخىر كاپىتالنى تەكرار ھاسىل قىلىشنىڭ شەرتى بولۇپ قالىدۇ. كاپىتالىست



ئىشچىنىڭ ئۆزىنى ۋە ئەۋلاد قالدۇرۇش تەبىئىتىنى ساقلاش يولى بىلەن بۇ شەرتنى ئورۇندىشىغا بىمالال يول قويىدۇ. كاپىتالىست ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىنى ئىمكانقەدەر زۆرۈر دائىرە ئىچىدە چەكلەپ تۇرۇشقىلا باش قاتۇرىدۇ. بۇ ئۇسۇل، جەنۇبىي ئامېرىكىدىكىدەك ئىشچىلارنى ئوزۇقلۇقى كۆپرەك يېمەكلىكلەرنى يېيىشكە، ئوزۇقلۇقى ئازراق يېمەكلىكلەرنى يېمەسلىككە مەجبۇرلايدىغان قوپال ھەرىكەتتىن ھەقىقەتەن ئاسمان-زېمىن پەرق قىلىدۇ.(8)

شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىستلار ھەم ئۇنىڭ مۇتەپەككۇرلىرى يەنى سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىرى، پەقەت ئىشچىلار سىنىپىنى ئەبەدىيلەشتۈرۈش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان، يەنى، كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىشى ئۈچۈن ئىشچىنىڭ ئەمەلىيەتتە ئىستېمال قىلىشى زۆرۈر بولغان ئاشۇ قىسمىنىلا ئۈنۈملۈك ئىستېمال دەپ ھېسابلايدۇ. بۇنىڭدىن تاشقىرى، ئىشچىلار ئۆزى بەھرىمەن بولۇش ئۈچۈن ئىستېمال قىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئۈنۈمسىز ئىستېمالدۇر.(9) ئەگەر كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشىگە، بەنە كېلىپ ئىشچىنىڭ ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ ئېشىشىغا سەۋەب بولغان بولسىمۇ، لېكىن كاپىتال تېخىمۇ جىق ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلمىغان بولسا، ئۇنداقتا، ئۇستىلمە كاپىتال ئۈنۈمسىز ئىستېمال قىلىنغان

(8) «جەنۇبىي ئامېرىكىدىكى كان ئىشچىلىرى ھەركۈنى ئېھتىمال دۇنيادىكى ئەڭ ئېغىر ئەمگەك بولۇشى مۇمكىن، ئېغىرلىقى 180—200 قاداق كېلىدىغان رۇدىنى 450 فۇت چوڭقۇرلۇقتىن يەر ئۈستىگە يۈدۈپ چىقىدۇ، ئەمما ئۇلار بولكا ۋە پۇرچاق يەپ كۈن كەچۈرىدۇ؛ ئۇلار بولكا يېيىشكىلا رازى بولسىمۇ، لېكىن، ئۇلارنىڭ خوجايىنلىرى ئۇلارنىڭ پەقەت بولكىلا ... مۇشۇنداق ئېغىر ئىشلارنى قىلىشى مۇمكىن ئەمەسلىكىنى بايقاپ ، ئۇلارنى ھايۋان قاتارىدا ...، ئۇلارنى پۇرچاق يېيىشكە مەجبۇر قىلىدۇ؛ پۇرچاقتا كالتسىي فوسفات بولكىغا قارىغاندا ...لى كۆپ.»( ي. لىبىخ: «خىمىيىنىڭ دېھقانچىلىق ۋە فىزىئولوگىيىدە قوللىنىلىشى» 1862-يىل، 7 ...ى، 1-توم 194-بەتنىڭ ئىزاھاتى)

(9) جامېس مىل: «سىياسىي ئىقتىساد ئاساسلىرى» 238-بەت ھەم كېيىنكى بەتلەر.

بولىدۇ.(10) ئەمەلىيەتتە، ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئۇنىڭ ئۆزىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ئۈنۈمسىز، چۈنكى، بۇنداق ئىستېمال پەقەت نامراتلارنى تەكرار كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ؛ لېكىن، بۇنداق ئىستېمال كاپىتالىستقا ۋە دۆلەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۈنۈملۈكتۇر، چۈنكى، ئۇ باشقىلارغا بايلىق يارىتىپ بېرىدىغان كۈچنى ھاسىل قىلىدۇ.(11)

شۇڭا، جەمئىيەت نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ئىشچىلار سىنىپى بىۋاستە ئەمگەك جەريانىنىڭ سىرتىدا بولغان تەقدىردىمۇ، يەنىلا ئۆلۈك ئەمگەك قوراللىرىغا ئوخشاش كاپىتالغا تەۋە نەرسە بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ھەتتا، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى مۇئەييەن چەك ئىچىدە، تەكرار كاپىتال ھاسىل قىلىش جەريانىدىكى بىر ئامىلدىن باشقا نەرسە ئەمەس. لېكىن، بۇ جەريان ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى ئۈزلۈكسىز تۈردە ئىشچىلار قۇتۇپىدىن كاپىتال قۇتۇپىغا ئۆتكۈزگەندە ئاڭغا ئىگە ئاشۇ ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرىنى قاچۇرۇپ قويماسلىققا كۆڭۈل بۆلىدۇ. ئىشچىلارنىڭ شەخسىي ئىستېمالى بىر تەرەپتىن ئۇلارنىڭ ئۆزىنى ساقلاشقا ۋە ئۆزىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كاپالەتلىك قىلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سەرپ قىلىش ئارقىلىق، ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك بازىرىدا ئۈزلۈكسىز تۈردە قايتا پەيدا بولۇشىغا كاپالەتلىك

(10) «ئەگەر ئەمگەك باھاسىنىڭ زور دەرىجىدە ئېشىشى بىلەن، كۆپەيگەن كاپىتالمۇ تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ئىشلىتىشكە ئامالسىز قالسا، ئۇنداقتا مۇشۇنداق كۆپەيگەن كاپىتال ئۈنۈمسىز ئىستېمال قىلىنىدۇ، دەيتتىم» (رىكاردو: «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج ئاساسلىرى» 1821ـيىل، لوندون 3ـنەشرى، 163ـبەت)

(11) «بىردىنبىر ھەقىقىي ئۈنۈملۈك ئىستېمال كاپىتالىستنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، بايلىقنى ئىستېمال قىلىشى ۋە ۋەيران قىلىشىدۇر (ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىستېمال قىلىشنى كۆزدە تۇتىدۇ)… ئىشچى…ئۆزىنى ئىشلىتىدىغان شەخسىگە ۋە دۆلەتكە نىسبەتەن ئۈنۈملۈك ئىستېمال قىلغۇچىدۇر، لېكىن، قەتئىي قىلىپ ئېيتقاندا، ئۆزى ئۈچۈن ئۈنۈملۈك ئىستېمال قىلغۇچى ئەمەس.» (مالتۇس: «سىياسىي ئىقتىساد تەبىرلىرى» 1853ـيىل لوندون نەشرى 30ـبەت)



قىلىدۇ. رىم قۇللىرى كىشەن بىلەن، ياللانما ئىشچىلار كۆرۈنمەس يىپلار بىلەن ئۆز ئىگىسىگە باغلانغان بولىدۇ. ئۇنىڭ مۇستەقىللىقىدىن ئىبارەت بۇنداق ساختا كۆرۈنۈش ياللىغۇچىنىڭ دائىم ئالمىشىپ تۇرۇشى ھەم پۈتۈمنىڭ قانۇن تەقلىدىيچىلىكى بىلەن [54] ساقلاپ قېلىنغان.

بۇرۇن، كاپىتال ئۆزى زۆرۈر دەپ ھېسابلىغان چاغدا، مەجبۇرلاش خاراكتېرىدىكى قانۇن ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئەركىن ئىشچىلارغا بولغان ئىگىدارلىق ھوقۇقىنى ئەمەلگە ئاشۇراتتى. مەسىلەن، 1815ـيىلدىن بۇرۇن، ئەنگلىيىدە ماشىنىسازلىق ئىشچىلىرىنىڭ چەت ئەلگە كۆچۈپ كېتىشىنى مەنئى قىلىپ، خىلاپلىق قىلغانلارنى قاتتىق جازالىغانىدى.

ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ماھارەتنى ئەۋلادتىن ئەۋلادقا ئۆگىتىش ۋە توپلاشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.(12) كاپىتالىست كۈچىنىڭ بارىچە بۇنداق مەلىكىلىك ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ئۆزىگە تەۋە ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى دەپ ھېسابلايدۇ، ھەمدە ئەمەلىيەتتە بۇنداق مەلىكىلىك ئىشچىلار سىنىپىنى ئۆزىنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنىڭ ئەمەلىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى دەپ قارايدۇ، ھەر قېتىم كرىزىس مۇشۇ ئىشچىلار سىنىپىنى مەھرۇم بولۇش خەتىرىگە ئۇچراتقاندا، بۇ نۇقتا ئىپادىلىنىپ چىقىدۇ. كۆپچىلىككە مەلۇمكى، ئامېرىكىنىڭ جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى[8] ھەم ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا يۈز بەرگەن پاختا قەھەتچىلىكى نەتىجىسىدە، لانكاشىر ۋە باشقا جايلاردىكى پاختا توقۇمىچىلىق كارخانىلىرىدا ئىشلەۋاتقان ئىشچىلارنىڭ زور كۆپچىلىكى كوچىغا چىقىرىپ تاشلاندى.[404] شۇنىڭ بىلەن ئىشچىلار سىنىپى ھەم جەمئىيەتنىڭ باشقا قاتلاملىرى ئىچىدىن «ئارتۇقچە

(12) «كىشىلەر ساقلاشقا ۋە ئالدىن تەييارلاشقا بولىدىغان بىردىنبىر نەرسە—ئىشچىلارنىڭ ماھارىتىدۇر…دەپ ئېيتالايدۇ. مەلىكىلىك ئەمگەكنىڭ توپلىنىشى ۋە ساقلىنىشىدىن ئىبارەت مۇشۇنداق مۇھىم مەشغۇلاتنى زور كۆپ سانلىق ئىشچىلار ھېچقانداق كاپىتالنى كىرەك قىلمايمۇ ئورۇندىيالايدۇ.» (خودىسكىن: «ئەمگەكنى قوغداپ كاپىتالغا قارشى تۇرۇش تەلىپى» 12، 13ـبەتلەر)

ئادەملەر»نى دۆلەتنىڭ ياردىمى ياكى خەلقنىڭ ئىختىيارىي پۇل ئىئانە قىلىشى بىلەن، ئەنگلىيە مۇستەملىكىلىرىگە ياكى ئامېرىكىغا كۆچۈرۈشنى تەلەپ قىلىدىغان سادالار چىقتى. ئەينى چاغدا «تايمىس گېزىتى» (1863-يىل 3-ئاينىڭ 24-كۈنى) مانچېستېر سودا ئۇيۇشمىسىنىڭ سابىق باشلىقى ئېدمۇند پوتتېرنىڭ بىر پارچە خېتى ئېلان قىلىنغانىدى. بۇ خەت تۆۋەن پالاتادا دەل جايىدا قىلىپ «زاۋۇت خوجايىنلىرى خىتابنامىسى»دەپ ئاتالدى.(13) بىز بۇ يەردە قىلچە يوشۇرماستىن كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىگە بولغان ئىگىدارلىق ھوقۇقى ئىزھار قىلىنغان ۋەكىللىك خاراكتېرگە ئىگە بىرنەچچە ئۇرۇننى ئۇتتۇرىغا قويىمىز.

«بەزىلەر پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىغا، سىلەرنىڭ تەمىنلەيدىغان ئەمگىكىڭلار بەك كۆپ… ئېھتىمال 1/3 قىسمىنى ئازايتىشىڭلار لازىم. شۇ چاغدىلا ئاندىن قالغان 2/3 قىسىم نورمال تەلەپكە كاپالەتلىك قىلغىلى بولىدۇ دېيىشى مۇمكىن…جامائەت پىكرى ئاھالە كۆچۈرۈشنى قەتئىي تەلەپ قىلماقتا… خوجايىن( يەنى توقۇمىچىلىق فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى) ئەمگەك بىلەن تەمىنلىگۈچىلەرنىڭ يۆتكىلىپ چىقىپ كېتىشىنى خالىمايدۇ؛ ئۇ بۇنداق قىلىش ھەم ئادالەتسىزلىك، ھەم توغرا بولمايدۇ، دەپ ئويلايدۇ… ئەگەر ئاھالە كۆچۈرۈشكە جامائەت فوندى بىلەن ياردەم بېرىلسە، ئۇ ھالدا خوجايىن ئۆزىنىڭ پىكرىگە قۇلاق سېلىشنى تەلەپ قىلىشقا، بەلكىم نارازىلىق بىلدۈرۈشكە ھوقۇقلۇق.»

مۇشۇ پوتتېر ئارقىدىنلا پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىنىڭ شۇقەدەر پايدىلىق ئىكەنلىكىنى، قانداق قىلىپ «ئىرېلاندىيە ۋە ئەنگلىيىنىڭ دېھقانچىلىق رايونلىرىدىكى ئارتۇق ئاھالىنى ئۆزىگە شۈبھىسىز تارتقانلىقى»نى، بۇ سانائەتنىڭ كۆلىمىنىڭ شۇقەدەر چوڭلىقىنى، 1860-يىلى قانداق قىلىپ ئەنگلىيىنىڭ ئېكسپورت ئومۇمىي مىقدارىنىڭ 5/13 قىسمىنى ئىگىلىگەنلىكىنى، بۇ سانائەتنىڭ بىرنەچچە يىللاردىن كېيىن،

(13) «بۇ خەتنى زاۋۇت خوجايىنلىرى خىتابنامىسى دەپ قاراشقا بولىدۇ» (1863-يىل 4-ئاينىڭ 27-كۈنى، فېررئېند تۆۋەن پالاتا يىغىنىدا پاختا قەھەتچىلىكى توغرىسىدا ئوتتۇرىغا قويغان تەكلىپ)



بازارنىڭ كېڭىيىشى بولۇپمۇ ھىندىستان بازىرىنىڭ كېڭىيىشى، ھەم ھەربىر قادىقى «6 پېنستىن يېتەرلىك پاختا تەمىناتى»غا ئېرىشىش ئارقىلىق يەنىمۇ كېڭىيىدىغانلىقىنى تىلغا ئالدى. ئۇ داۋام قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

«ۋاقىت (بىر، ئىككى يىل ياكى بەلكىم ئۈچ يىل بولۇشى مۇمكىن) زۆرۈر بولغان مىقدارنى ئىشلەپچىقىرىدۇ… شۇنىڭ بىلەن مەن بىر مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويىمەن: بۇنداق سانائەتنى ساقلاشقا ئەرزىمدۇ؟ بۇنداق ماشىنا ‹جانلىق ئەمگەك ماشىنىسىنى كۆرستىدۇ›لارنى كۈچ سەرپ قىلىپ ئاسراشقا ئەرزىمدۇ؟ بۇنداق ماشىنىلارنى تاشلىۋېتىش ئەڭ چوڭ ئەخمەقلىق ئەمەسمۇ؟ مەن شۇنداق دەپ قارايمەن. ئىشچىلارنىڭ مال-مۈلۈك ئەمەسلىكىنى، لانكاشىرنىڭ ۋە خوجايىنلارنىڭ مال-مۈلكى ئەمەسلىكىنى ئېتىراپ قىلىمەن؛ لېكىن، ئۇلار ئىككىسىنىڭ كۈچىدۇر؛ ئۇلار ئەقىل-پاراسەتلىك ۋە تەربىيە كۆرگەن كۈچتۇر، ئىشچىلارنى بىر ئەۋلاد ئىچىدە يەڭگۈشلىگىلى بولمايدۇ؛ ئەكسىچە، باشقا ماشىنىلار يەنى ئىشچىلار مەشغۇلات ئېلىپ بارىدىغان ماشىنىلارنىڭ ئىنتايىن زور بىر قىسمىنى 12 ئاي ئىچىدە ئالماشتۇرۇپ ۋە ياخشىلاپ مەنپەئەت ئالغىلى بولىدۇ. (14) ئەگەر ئەمگەك كۈچىنىڭ چەت ئەللەرگە كۆچۈپ كېتىشىگە رىغبەتلەندۈرۈلسە ياكى رۇخسەت قىلىنسا ‹!›، ئۇنداقتا كاپىتالىستلار قانداق قىلىدۇ؟»

(14) ئادەتتە، ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىش زۆرۈر بولغان ئەھۋالدا، ئوخشاش كاپىتالنىڭ پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئاۋاز چىقىرىدىغانلىقى كىشىلەرنىڭ يادىدا بار. بۇ چاغدا «خوجايىنلار»نىڭ ھەممە بىر ئاۋاز بىلەن (4-بۆلۈم 188-ئىزاھات 389-بەتكە قارالسۇن①) «فابرىكا ئىشچىلىرى شۇنى ئەستە چىڭ ساقلىشى كېرەككى، ئۇلارنىڭ ئەمگىكى ئەمەلىيەتتە ئىنتايىن تۆۋەن دەرىجىلىك مەلىكىلىك ئەمگەكتۇر؛ ئۇنىڭدىن ئاسان ئۆگىنىۋالغىلى بولىدىغان ھېچقانداق ئەمگەك يوق، سۈپىتىنى ئېتىبارغا ئېلىپ ئۇنىڭغا يۇقىرىراق ھەق بېرىلمەيدۇ. ھېچقانداق بىر خىل ئەمگەكنى ئەڭ تەجرىبىسىز كىشىلەرنى قىسقا مۇددەت تەربىيىلەپ يېتىشتۈرۈش يولى بىلەن مۇشۇنداق قىسقا ۋاقىت ئىچىدە مۇشۇنداق زور مىقداردا قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئىشلىرى ئىچىدە، خوجايىننىڭ ماشىنىسىنىڭ ‹ھازىر بىز بۇ ماشىنىلارنى 12 ئاي ئىچىدە بىمالال ياخشى ماشىنىلار بىلەن يەڭگۈشلەپ ۋە ياخشىلاپ پايدىغا ئېرىشكىلى بولىدۇ، دېگەننى ئاڭلىدۇق› ئوينايدىغان رولى، ئەمەلىيەتتە ئىشچىنىڭ ئەمگىكى ۋە ماھارىتىنىڭ ‹ھازىر بىز بۇنداق ئەمگەك ۋە ماھارەتنى 30 يىل ئىچىدە يەڭگۈشلىگىلى بولمايدۇ، دېگەننى ئاڭلىدۇق› ئوينايدىغان رولىدىن كۆپ مۇھىم، چۈنكى، ئىشچىلارغا ئەمگەك ۋە ماھارەتنى ئالتە ئاي ئىچىدە

① مۇشۇ تومنىڭ 792-بېتىگە قاراڭ.— تۈزگۈچىدىن

يۇرەكتىن چىققان بۇنداق ۋارقىراشلار كىشىگە ئوردا ياساۋۇللار نەۋكەرى رىپونى ئەسلىتىدۇ[405].

«···ئىشچىلارنىڭ جەۋھىرىنى چىقىرىۋەتسىڭىز، تۇراقلىق كاپىتال ئىنتايىن زور دەرىجىدە پاخاللىشىپ كېتىدۇ، تۇراقسىز كاپىتال ناچار ئەمگەك بىلەن يېتەرلىك تەمىنلىنەلمەسلىك بىلەن بولغان كۈرەشكە بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ···بەزىلەر بىزگە، ئىشچىلار چەت ئەلگە كۆچۈپ كېتىشنى خالايدۇ، دەيدۇ. ئىشچىلارنىڭ مۇشۇنداق قىلىشى ئىنتايىن تەبىئىي···پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتىنىڭ ئەمگەك كۈچلىرىنى چۆرۈۋېتىپ، ئىشچىلارغا بېرىلىدىغان ئىش ھەققىنى مەسىلەن، 1/3 ياكى 5 مىليون چۈشۈرسىڭىز، پاختا توقۇمىچىلىق ئىشلەپچىقىرىشى قىسقىرايدۇ، شۇنداق قىلىپ، ئىشچىلاردىن يۇقىرى تۇرىدىغان بىر سىنىپ يەنى ئۇششاق دۇكاندارلار قانداق قىلىدۇ؟ يەر ئىجارىسى ۋە كىچىك ئۆي ئىجارە ھەققى قانداق بولىدۇ؟···كىچىك ئىجارىكەش سوۋخوز ئىگىسى، بايراق ئۆي ئىگىلىرى ۋە يەر ئىگىلىرى قانداق قىلىدۇ؟ دۆلەتنىڭ ئەڭ ياخشى فابرىكا ئىشچىلىرىنى چەتكە چىقىرىۋېتىپ، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى ئەڭ يۇقىرى بولغان بىر قىسىم كاپىتال ۋە بايلىقىنىڭ قىممىتىنى چۈشۈرۈپ، بۇ دۆلەتنى كەمبەغەل ۋە ئاجىزلاشتۇرۇۋېتىش دۆلەت ئىچىدىكى بارلىق سىنىپلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇنىڭدىنمۇ ئارتۇق ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېلىش خاراكتېرىگە ئىگە پىلان بارمۇ؟» «مەن ئىككى-ئۈچ يىل ئىچىدە تۈركۈمگە بۆلۈپ 5—6 مىليون قەرز پۇل تارقىتىشنى تەۋسىيە قىلىمەن؛ بۇ پۇلنى پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى رايونىدىكى يوقسۇللارغا ياردەم بېرىش ئورنىغا قاراشلىق ئالاھىدە كومىتېت باشقۇرۇپ، ئالاھىدە قانۇنلاردىكى بەلگىلىمىلەر بويىچە ئىشلىتىشى ھەم مۇئەييەن مەجبۇرىي ئەمگەكنى يولغا قويۇپ، قۇتقۇزۇش ئالغانلارنىڭ ئەخلاق ئۆلچىمىنى ساقلاش كېرەك··· يەر ئىگىلىرى ۋە خوجايىنلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۆزىنىڭ ئەڭ ياخشى ئىشچىلىرىدىن ۋاز كېچىشتىن، ھەممە كەڭ كۆلەمدە كۆچمەن كۆچۈرۈش ئارقىلىق دۆلەت ئىچىدە كاۋاك پەيدا قىلىش، شۇنىڭدەك پۈتۈن رايوندىكى كاپىتال ۋە قىممەتنى پۈتۈنلەي پاك-پاكىزە قۇرۇتىۋېتىش، قالغان ئىشچىلارنىڭ ئەخلاق پەزىلىتىنى بۇزۇش، ئىرادىسىنى چۈشكۈنلەشتۈرۈشتىنمۇ يامان ئىش بارمۇ؟»

پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسى خوجايىنلىرى كاناي قىلىپ تاللىۋالغان—پوتتېر «ماشىنا»نى ئىككى تۈرگە بۆلىدۇ، بۇ ئىككىلىسى كاپىتالىستقا تەۋەدۇر. بۇ ماشىنىلارنىڭ بىر تۈرى كاپىتالىستنىڭ زاۋۇتىدا بولىدۇ، يەنە بىر تۈرى كېچىلىرى ۋە يەكشەنبە كۈنلىرى زاۋۇتنىڭ

---

ئۆگىتىپ بولغىلى بولىدۇ، ھەرقانداق بىر يالانما دېھقان بۇ ماھارەتنى ئالتە ئاي ئىچىدە ئۆگىنىۋالالايدۇ.»



سىرتىدىكى كىچىك ئۆيلەردە تۇرىدۇ. بىر تۈرى ئۆلۈك ماشىنىلار، ئىككىنچى تۈرى جانلىق ماشىنىلاردۇر. ئۆلۈك ماشىنىلار كۈندىن-كۈنگە بۇزۇلۇپ ۋە قىممىتى چۈشۈپلا قالماستىن، بەلكى تېخنىكىنىڭ ئۈزلۈكسىز تەرەققىي قىلىشى تۈپەيلىدىن، ئۇنىڭ ھازىرقى مىقدارىنىڭ زور قىسمى شۇنچىلىك كونىراپ كېتىدۇكى، ئۇلار بىر نەچچە ئاي ئىچىدە پايدا كەلتۈرىدىغان يېڭى ماشىنىلارغا ئالماشتۇرۇلىدۇ. ئەكسىچە، جانلىق ماشىنىلار قانچە ئۇزۇن ئىشلىتىلسە، ماھارەت قانچە كۆپ توپلانسا شۇنچە ياخشى. «تايمىس گېزىتى»دە مۇشۇ چوڭ فابرىكا خوجايىنىغا بېرىلگەن جاۋابتا مۇنداق دەپ يېزىلغانىدى:

«ئې· پوتتېر ئەپەندى پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكا خوجايىنلىرىنىڭ ئىنتايىن، مۇتلەق مۇھىملىقىنى چوڭقۇر ھېس قىلغان، شۇڭا مۇشۇ سىنىپنى ساقلاپ قېلىش ھەمدە ئۇلارنىڭ كەسپىنى ئەبەدىيلەشتۈرۈش ئۈچۈن، ئۇ 500 مىڭ ئىشچىنى زورلۇق بىلەن نامراتلارنىڭ ناھايىتى چوڭ ئەدەب-ئەخلاق بولغان ھۇنەر ئۆگىنىش ئۆيلىرىگە قاماپ قويماقچى بولىدۇ. بۇ سانائەتنى داۋاملاشتۇرۇشقا ئەرزىمدۇ؟— دەپ سورايدۇ پوتتېر ئەپەندى. بىز ئەلۋەتتە بارلىق ھەققىي ۋاستىلەر بىلەن داۋاملاشتۇرۇشقا ئەرزىيدۇ، دەپ جاۋاب بېرىمىز. پوتتېر ئەپەندى، بۇ ماشىنىلارنى كۈچ چىقىرىپ ئاسراشقا ئەرزىمدۇ؟— دەپ يەنە سورايدۇ، بىز بۇيەردە نېمە دېيىشمىزنى بىلەلمەي قالىمىز. پوتتېر ئەپەندى ماشىنىلار دېگىنىدە ئادەمدىن ئىبارەت ماشىنىنى نەزەردە تۇتىدۇ، چۈنكى ئۇ مۇشۇ ماشىنىلارنى خوجايىنلارنىڭ مۇتلەق مال-مۈلكى دەپ قارىمايدىغانلىقىنى كېسىپ ئېيتىدۇ. ئادەمدىن ئىبارەت ماشىنىنى قوغداش ئۈچۈن، ‹كۈچ سەرپ قىلىشقا ئەرزىمەيدۇ›، ھەتتا مۇمكىن ئەمەس، دەپ ھېسابلىشىمىز، يەنى ئۇلارغا ئېھتىياج چۈشكىچە، ئۇلارنى قاماپ قويۇش ۋە مايلاپ قويۇش مۇمكىن ئەمەس، دەپ ئېتىراپ قىلىشىمىز لازىم. ئادەمدىن ئىبارەت بۇ ماشىنا بىر خىل ئالاھىدىلىككە ئىگە: بۇ ماشىنىلارنى قانچە مايلىساڭلار ۋە تازىلاپ تۇرساڭلارمۇ، ئۇلار بىكار تۇرسىلا داتلىشىپ كېتىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، خۇددى كۆرگىنىمىزدەك، ئادەمدىن ئىبارەت ماشىنا ئۆزىدىن-ئۆزى پار چىقىرىدۇ، پارتلاپ كېتىدۇ، چوڭ-چوڭ شەھەرلىرىمىزنىڭ كوچىلىرىدا ...ەمبىلەرچە چاتاق چىقىرالايدۇ. خۇددى پوتتېر ئەپەندى ئېيتقاندەك، ئىشچىلارنى تەكرار ...لەپچىقىرىش ئۈچۈن، تېخىمۇ ئۇزۇن ۋاقىت تەلەپ قىلىشى مۇمكىن، لېكىن قولىمىزدا مېخانىك ...ۇ پۇل بولىدىكەن، بىز ھامان تىرىشچان، ئىقتىسادچىل، چاپلمۇشەققەتكە چىداملىق كىشىلەرنى ...تاپالايمىز، مۇشۇ كىشىلەر ئىچىدىن ھەرقانداق ۋاقىتتىكى ئېھتىياجىمىزدىن ئارتۇق فابرىكا ...ىلىرىنى تەربىيىلەپ يېتىشتۈرەلەيمىز··· پوتتېر ئەپەندى بىر، ئىككى ۋە ئۈچ يىلدىن كېيىن، ...ەپ يەنە جانلىنىدىغانلىقىنى تىلغا ئېلىپ، بىزدىن، ئەمگەك كۈچىنىڭ چەت ئەلگە كۆچۈپ

كېتىشكە رىغبەتلەندۈرمەسلىكنى ياكى رۇخسەت قىلماسلىقنى تەلەپ قىلىدۇ! ئۇ، ئىشچىلارنىڭ چەت ئەلگە كۆچۈپ كېتىشنى ئارزۇ قىلىشى ئىنتايىن تەبىئىي ئەھۋال، دەيدۇ، لېكىن، ئۇ، دۆلەت ئۇلارنىڭ تەلىپىگە قارىماي، مۇشۇ 500 مىڭ ئىشچىنى ۋە ئۇلارنىڭ 700 مىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى رايونىغا قاماپ قويۇشى لازىم، ھەم بۇنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى—دۆلەت زورلۇق كۈچ بىلەن ئۇلارنىڭ نارازىلىقىنى باستۇرۇپ، ئۇلارغا قۇتقۇزۇش بېرىپ ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامدىشى لازىم، دەپ قارايدۇ؛ بۇلارنىڭ ھەممىسى كۈنلەرنىڭ بىرىدە توقۇمىچىلىق كارخانا ئىگىلىرىنىڭ ئىشچىلارغا يەنە موھتاج بولۇش ئېھتىماللىقىنى نەزەرگە ئالغانلىقتىن بولغان⋯ھازىر «بۇ ئەمگەك كۈچى»نى ئۇلارغا كۆمۈر، تۆمۈر ۋە پاختا قاتارىدا مۇئامىلە قىلماقچى بولغان كىشىلەرنىڭ قولىدىن قۇتقۇلدۇرۇش ئۈچۈن، بۇ ئارال دۆلىتىنىڭ كۈچلۈك جامائەت پىكرى قوزغىلىدىغان ۋاقىت كەلدى.»(15)

«تايمىس گېزىتى»نىڭ ماقالىسى پەقەت بىرخىل ئەقىلگە پايدىلىق ئويۇندىن باشقا نەرسە ئەمەس. «كۈچلۈك جامائەت پىكرى» ئەمەلىيەتتە، پوتتېر ئەپەندىنىڭ پىكرى بىلەن ئوخشاش بولۇپ، فابرىكا ئىشچىسى فابرىكىنىڭ ھەرىكەتلىنىدىغان قوشۇمچە نەرسىسى دەپ قارايدۇ. ئىشچىلارنىڭ چەت ئەلگە كۆچۈشى توسۇپ قويۇلدى.(16) ئۇلار پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى رايونىدىكى «ئەدەب-ئەخلاق بولغان نامراتلار ھۈنەر ئۆگىنىش ئورنى»غا قاماپ قويۇلدى، ئۇلار يەنىلا «لانكاشىردىكى پاختا توقۇمىچىلىق كارخانا خوجايىنلىرىنىڭ كۈچى بولۇپ قالدى»①

(15) 1863ـيىل 3ـئاينىڭ 24ـكۈنى «تايمىس گېزىتى».

(16) «پارلامېنت كۆچمەنلەر ئۈچۈن بىر تىيىنمۇ خىراجەت تەستىقلىمىدى، پەقەت پەرمانلارنى ئېلان قىلىپ، شەھەر مەمۇرىي دائىرىلىرىنى ئىشچىلارنى يا ئۆلۈك ئەمەس، يا تىرىك ئەمەس ھالەتتە تۇتۇپ تۇرۇشقا ياكى ئۇلارغا ئۆلچەملىك مائاش بەرمەي ئۇلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا بۇيرىدى. ئەكسىچە، ئۈچ يىلدىن كېيىن، كالا ۋاباسى تارقالغاندا، پارلامېنت ھەتتا پارلامېنت قائىدىسىنى قوپاللىق بىلەن بۇزۇپ، مىليونېر پومېشچىكلارنىڭ زىيىنىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن، دەرھال نەچچە مىليون تەستىقلىدى؛ ئۇلارنىڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى گۆش باھاسى ئۆسكەنلىكى ئۈچۈن، زىيانغا ئۇچرىمىدى. 1866ـيىلى پارلامېنت يىغىن ئاچقاندا، يەر ئىگىلىرىنىڭ ۋەھشىي ھايۋاندەك ھۆكۈرەشلىرى، ھىندى دىنى مۇرىتى بولمىغان تەقدىردىمۇ سابالا كالىغا ئىبادەت قىلىشقا بولىدىغانلىقىنى، يۇپىتېر بولمىغان تەقدىردىمۇ كالىغا ئايلىنىشقا بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.

① مۇشۇ كىتابنىڭ 1063ـبېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



شۇنىڭ ئۈچۈن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئەمگەك كۈچى بىلەن ئەمگەك شارائىتىنىڭ ئاجرىلىشىنى تەكرارلاپ تۇرىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان شارائىتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ ھەمدە ئۇنى ئەبەدىيلەشتۈرىدۇ. ئۇ ئىشچىنى ياشاش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىشقا دائىم مەجبۇر قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، كاپىتالىستنىڭ بېيىش ئۈچۈن ئىش كۈچىنى سېتىۋېلىشىغا دائىم ئىمكان بېرىدۇ.(17) ھازىر تاۋار بازىرىدا كاپىتالىست بىلەن ئىشچىنىڭ سېتىۋالغۇچى ۋە ساتقۇچى سۈپىتىدە قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرۇشى تاسادىپىي ئەھۋال بولۇشتىن قالدى. بۇ جەرياننىڭ ئۆزى ئىشچىنى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى سۈپىتىدە ھەمىشە تاۋار بازىرىغا چىقىرىپ تۇرىدۇ ھەمدە ئىشچىنىڭ ئۆز مەھسۇلاتىنى ھەمىشە كاپىتالىستنىڭ سېتىۋېلىش ۋاستىسىگە ئايلاندۇرىدۇ. ئەمەلىيەتتە، ئىشچى ئۆزىنى كاپىتالىستقا سېتىشتىن ئىلگىرىلا كاپىتالغا تەۋە بولۇپ قالىدۇ. ئىشچىنىڭ ئىقتىسادىي جەھەتتىكى تەۋەلىك ئورنى(18) ئۇنىڭ ئۆزىنى سېتىش ھەرىكىتىنىڭ دەۋرىيلىك يېڭىلىنىشى، خوجايىنىنىڭ ئالمىشىشى ۋە

17) «ئىشچى ياشاش ئۈچۈن تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە موھتاج بولىدۇ، خوجايىن پايدا ئېلىش ئۈچۈن ئەمگەككە مۇھتاج بولىدۇ.»( سىسموندى: «سىياسىي ئىقتىساد يېڭى ئاساسلىرى»، پارىژ نەشرى، 1ـتوم 91ـبەت)

(18) دېرگېم ۋىلايىتىدە بۇنداق تەۋەلىك ئورنىنىڭ سەھراۋى قوپال شەكلى مەۋجۇت. بىرنەچچە ۋىلايەتتە شۇ جايدىكى شارائىت ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ يېزا ئىگىلىك مەدىكارلىرىغا بولغان سۆزسىز ئىگىدارلىق ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلالمايدۇ، دېرگېم ۋىلايىتى بۇنىڭ ئىچىدىكى بىرىدۇر. كانچىلىق يېزا ئىگىلىك مەدىكارلىرىنى ئىش تاللاش پۇرسىتىگە ئىگە قىلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇشۇ جايلاردا ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى قائىدىنى بۇزۇپ، ئىشچىلارنىڭ كىچىك ئۆيلىرى بار يەرلەرنىلا ئىجارىگە ئالىدۇ. كىچىك ئۆيلەرنىڭ ئىجارە ھەققى، ئىش ھەققىنىڭ بىر قىسمىدۇر. مۇشۇ كىچىك ئۆيلەر «يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئۆيلىرى»دەپ ئاتىلىدۇ. ئىشچىلار مۇشۇ كىچىك ئۆيلەرنى ئىجارىگە ئېلىش ئۈچۈن، فېئوداللىق مەلۇم مەجبۇرىيەتلەرنى ئورۇندىشى لازىم، مۇشۇ ئىجارىگە ئېلىش شەرتنامىسى «bondage «بېقىندىلىق مۇناسىۋەت»، دەپ ئاتىلىدۇ، ئىشچىلارنى چۈشەپ قويىدىغان مۇشۇ شەرتنامە بويىچە،

ئەمگەكنىڭ بازار باھاسىنىڭ ئۆزگىرىشى ئارقىلىق بارلىققا كېلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا، يەنە مۇشۇ پاكىتلار تەرىپىدىن نىقابلىنىپ تۇرىدۇ(19).

دېمەك، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى باغلىنىش ئىچىدىن تەكشۈرۈلىدىغان بولسا ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى سۈپىتىدە تەكشۈرۈلىدىغان چاغدا، پەقەت تاۋار، پەقەت قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىپلا قالماستىن، بەلكى يەنە كېلىپ كاپىتالىستىك مۇناسىۋەتنىڭ ئۆزىنىمۇ—بىر تەرەپتىن كاپىتالىستنى، ئىككىنچى تەرەپتىن ياللانما ئىشچىنى ھاسىل قىلىدۇ ۋە تەكرار ھاسىل قىلىدۇ.(20)

مەسىلەن، ئىشچى باشقا جايدا ئىشلىگەن ۋاقىتتا، ئۆز ئورنىغا قىزىنى ياكى باشقىلارنى ئىشقا ئەۋەتىشى لازىم. ئىشچىنىڭ ئۆزى bondsman ، يەنى بېقىندى دېھقان دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ مۇناسىۋەت ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىنىڭ كاپىتال ئۈچۈن ئىستېمال قىلىنىش ياكى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىستېمال قىلىنىشتىن ئىبارەت ئىككەنلىكىنى يەنە بىر پۈتۈنلەي يېڭى نۇقتىدىن ئىپادىلەپ بەردى. «دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغىنى شۇكى، ھەتتا بۇنداق بېقىندى دېھقاننىڭ گەندىسىمۇ پۇل دېسە جېنىنى بېرىدىغان خوجايىنىنىڭ ئارتۇقچە كىرىملىرىدىن بىرى بولۇپ قالىدۇ…ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئۆزىنىڭ ھاجەتخانىسىدىن باشقا، ئېقىن ئەتراپتا باشقا ھاجەتخانىنىڭ بولۇشىغا رۇخسەت قىلمايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇشۇ جەھەتتىكى فېئوداللىق بەرگە ئىگىدارلىق ھوقۇقىغا ھەرقانداق دەخلى-تەرۇز قىلىشقا يول قويمايدۇ.» («ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات. 1864-يىل» 188-بەت)

(19) باللار ئەمگىكى قاتارلىق جەھەتلەردە، ھەتتا ئۆزىنى سېتىش شەكلىمۇ مەۋجۇت ئەمەسلىكى يادىمدا.①

(20) «كاپىتال ياللانما ئەمگەكنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، ياللانما ئەمگەك يەنە كېلىپ كاپىتالنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. ئىككىسى بىر-بىرىنى تەقەززا قىلىدۇ، ۋە بىر-بىرىنى يارىتىدۇ. پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسىدا ئىشچى پاختا توقۇلمىلارنىلا ئىشلەپچىقىرامدۇ؟ ياق، ئۇ كاپىتال ھاسىل قىلىدۇ. بۇ قىممەتلەر ئۇنىڭ ئەمگىكى ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىش ئۈچۈن ۋە ئۇنىڭ ئەمگىكى بىلەن يېڭى قىممەتلەر يارىتىش ئۈچۈن يەنە خىزمەت قىلىدۇ.» (كارل ماركس: «ياللانما ئەمگەك ۋە كاپىتال»، «يېڭى رېين گېزىتى»نىڭ 1849-يىل 4-ئاينىڭ 7-كۈنىدىكى 266-سانىغا بېسىلغان) مۇشۇ سەرلەۋھە بىلەن «يېڭى رېين گېزىتى»دە ئېلان قىلىنغان ماقالىلار مېنىڭ 1837-يىلى برېيۇسسېل گېرمانىيە ئىشچىلىرى جەمئىيىتىدە[406] شۇ تېمىدا سۆزلىگەن لېكسىيىلىرىمنىڭ بىر قىسمىدۇر؛ بۇ ماقالىلارنى بېسىپ چىقىرىش فېۋرال ئىنقىلابى باشلانغانلىقى ئۈچۈن توختاپ قالغانىدى.

① مۇشۇ كىتابنىڭ 504-505، 741-، 744-، 756-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



# 22-باب قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى

## 1. كۆلىمى كېڭەيگەن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئىگىدارچىلىق ھوقۇقى قانۇنىيىتىنىڭ كاپىتالىستىك ئۆزلەشتۈرۈش قانۇنىيىتىگە ئايلىنىشى

بىز يۇقىرىدا قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالدىن قانداق ھاسىل بولىدىغانلىقىنى تەكشۈرۈپ ئۆتتۇق،① ئەمدى كاپىتالنىڭ قوشۇمچە قىممەتتىن قانداق ھاسىل بولىدىغانلىقىنى تەكشۈرىمىز. قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتال سۈپىتىدە ئىشلىتىلىشى ياكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ قايتا كاپىتالغا ئايلىنىشى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى دەپ ئاتىلىدۇ.(21)

بۇ جەريانى ئالدى بىلەن ئايرىم كاپىتالىست نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈپ ئۆتەيلى. مەسىلەن، بىر يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى 10 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق كاپىتالنى ئاۋانسلىغان بولسۇن،

(21) «كاپىتال جۇغلاش»—كىرىمنىڭ بىر قىسمىدىن كاپىتال سۈپىتىدە پايدىلىنىش دېمەكتۇر (مالتۇسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەبىرى»، گازېنوۋ نەشرى 11-بەت) «كىرىمنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش.» (مالتۇسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 1836-يىلى لوندون 2-نەشرى 320-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 290-328، 347-348-بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن

بۇنىڭ ئىچىدە 4/5 قىسمى پاختا، ماشىنا ۋەھاكازالارغا ئىشلىتىلگەن بولسا، قالغان 1/5 قىسمى ئىش ھەققى بولىدۇ. بۇ فابرىكا يىلىغا 12 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق قىممەتكە ئىگە بولغان 240 مىڭ قاداق پاختا يىپ ئىشلەپچىقىرىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. ئەگەر قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 100% بولسا، قوشۇمچە قىممەت 40 مىڭ قاداق پاختا يىپنىڭ ئوشۇقچە مەھسۇلاتى ياكى ساپ مەھسۇلاتى ئىچىدە بولىدۇ، ئۇ ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ 1/6نى ئىگىلەيدۇ، قىممىتى 2 مىڭ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. بۇ 2 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق قىممەت مەھسۇلات سېتىلغاندا رېئاللىشىدۇ. 2 مىڭ فوند ستېرلىڭ قىممەت سوممىسى 2 مىڭ فوندستېرلىڭ قىممەت سوممىسىدۇر. بۇ پۇللارنىڭ قوشۇمچە قىممەت ئىكەنلىكىنى ئۇلارنىڭ رەڭگىدىنمۇ، ھىدىدىنمۇ بىلگىلى بولمايدۇ. بۇ قىممەتنىڭ قوشۇمچە قىممەتتىن ئىبارەت بولغانلىقى پەقەت ئۇنىڭ قانداق يول بىلەن ئۆز ئىگىدارىنىڭ قولىغا كىرگەنلىكىنىلا كۆرسىتىدۇ، لېكىن قىممەتنىڭ ياكى پۇلنىڭ تەبىئىيتىنى قىلچە ئۆزگەرتەلمەيدۇ.

شۇنداق قىلىپ، يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى ئۆز قولىدىكى يېڭىدىن قوشۇلغان 2 مىڭ فوند ستېرلىڭ پۇلنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن، باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئۇنىڭ 4/5 قىسمىنى پاختا قاتارلىق نەرسىلەرنى سېتىۋېلىشقا، 1/5 قىسمىنى يىپ ئىگىرىدىغان يېڭى ئىشچى سېتىۋېلىشقا ئالدىن تۆلەيدۇ، بۇ ئىشچىلار بازاردا قىممىتى يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى تەرىپىدىن ئاۋانسلانغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى تېپىشى كېرەك. شۇنىڭ بىلەن، بۇ 2 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق يېڭى كاپىتال يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىدا فۇنكسىيىنى ئادا قىلىدۇ ھەمدە يەنە 400 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەت كەلتۈرىدۇ.

كاپىتال قىممىتى ئەڭ دەسلەپتە پۇل شەكلىدە ئاۋانس قىلىنىدۇ؛ قوشۇمچە قىممەت بولسا، ئەكسىچە باشتىلا ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ



مۇئەييەن قىسمىنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ؛ ئەگەر ئومۇمىي مەھسۇلات سېتىلىپ، پۇلغا ئايلانسا، ئۇ چاغدا كاپىتال قىممىتى يەنە ئۆزىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى شەكلىگە كىرىدۇ، قوشۇمچە قىممەت بولسا ئۆزىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى مەۋجۇت شەكلىنى ئۆزگەرتىدۇ. بىراق، مۇشۇ ۋاقىتتىن باشلاپ، كاپىتال قىممىتىمۇ، قوشۇمچە قىممەتمۇ پۇل مىقدارىغا ئايلىنىدۇ ھەمدە پۈتۈنلەي ئوخشاش يول بىلەن يېڭىباشتىن كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. كاپىتالىست ئۆز مەھسۇلاتلىرىنى يېڭىباشتىن ئىشلەپچىقىرىشقا كىرىشىش ۋە بۇ ئىشلەپچىقىرىشنى بۇ قېتىم كېڭەيگەن كۆلەمدە ئېلىپ بېرىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن، كاپىتال قىممىتىنىمۇ، قوشۇمچە قىممىتىنىمۇ تاۋار سېتىۋېلىشقا سەرپ قىلىدۇ. لېكىن، بۇ تاۋارلارنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن، كاپىتالىست جەزمەن بۇلارنى بازاردىن تېپىشى كېرەك.

بۇ كاپىتالىستمۇ باشقا كاپىتالىستلارغا ئوخشاش ئۆزىنىڭ يىللىق مەھسۇلاتىنى بازارغا سالغانلىقى ئۈچۈنلا ئۇنىڭ پاختا يىپى ئوبوروت بولىدۇ. لېكىن بۇ تاۋارلار بازارغا سېلىنىشتىن بۇرۇنلا يىللىق ئىشلەپچىقىرىش فوندىغا كىرگەن بولىدۇ، دېمەك، ھەر قايسى ئايرىم كاپىتالنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ياكى ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنىڭ بىر يىل داۋامىدا ئۆزگەرگەن خىلمۇ خىل بۇيۇملارنىڭ ئومۇمىي سوممىسىغا ئايلىنىدۇ، ھالبۇكى ھەر بىر كاپىتالىست ئۇنىڭ ئىچىدىكى مۇناسىپ قىسمىنىلا ئىگىلىگەن بولىدۇ. بازاردا يۈز بېرىدىغان جەريانلار يىللىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەر قايسى ئايرىم تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىنىلا ۋۇجۇدقا چىقىرىدۇ، ئۇلارنى بىر قولدىن ئىككىنچى قولغا ئۆتكۈزىدۇ، ئەمما يىللىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنى ئاشۇرالمايدۇ، ئىشلەپچىقىرىلغان بۇيۇملارنىڭ تەبىئىتىنىمۇ ئۆزگەرتەلمەيدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئومۇمىي يىللىق مەھسۇلاتتىن قانداق يول بىلەن پايدىلىنىش ھەرگىز مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروتىغا ئەمەس، بەلكى

مەھسۇلاتنىڭ قۇرۇلمىسىغا باغلىق بولۇپ قالىدۇ.

ئەڭ ئاۋۋال، يىللىق ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ يىل بويى ئىستېمال قىلغان ماددىي تەركىبىي قىسىملىرىنى تولدۇرىدىغان بارلىق نەرسىلەرنى( ئىستېمال قىممىتىنى) يەتكۈزۈپ بېرىشى كېرەك. ئەنە شۇ قىسىم چىقىرىۋېتىلگەندىن كېيىن، قوشۇمچە قىممەت ئۆز ئىچىگە ئېلىنغان ساپ مەھسۇلات ياكى ئوشۇق مەھسۇلات قالىدۇ. لېكىن بۇ ئوشۇق مەھسۇلات زادى نېمىدىن تەركىب تاپىدۇ؟ بەلكىم ئۇ كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ ئېھتىياجىنى ۋە نەپسىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن بەلگىلەنگەن، يەنى ئۇلارنىڭ ئىستېمال فوندىغا كىرىدىغان بۇيۇملاردىن تەركىب تاپقاندۇر؟ ئەگەر شۇنداق بولسا، ئۇ چاغدا قوشۇمچە قىممەت ئاخىرقى تىيىنگىچە بۇزۇپ چېچىلىۋېتىلىپ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا مەجبۇر بولىدىغان ئىش چىقاتتى.

جۇغلاش ئۈچۈن ئوشۇق مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش كېرەك. مۆجىزە جۈملىسىگە كىرىدىغان ۋەقەلەر يۈز بەرمىسىلا، ئەمگەك جەريانىدا ئىشلىتىشكە بولىدىغان بۇيۇملارنى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ۋە ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنى قامداشقا كېرەكلىك بۇيۇملارنى، يەنى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىلا كاپىتالغا ئايلاندۇرغىلى بولىدۇ، شۇڭا يىللىق قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ بىر قىسمىنى ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن ئۈستىلىمە تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىش، ئۇلارنىڭ مىقدارىنى ئاۋانس كاپىتالنى تولدۇرۇش ئۈچۈن كېرەك بولغان مىقداردىن ئاشۇرۇۋېتىشكە توغرا كېلىدۇ. قىسقىسى، قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىدىكى سەۋەب پەقەت شۇنىڭدىنلا ئىبارەتكى، ئوشۇق مەھسۇلات (ئۇنىڭ قىممىتى قوشۇمچە قىممەتتۇر) يېڭى كاپىتالنىڭ ماددىي تەركىبىي قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان



بولىدۇ.(21a)

ئىراق بۇ تەركىبىي قىسىملارنى كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ھەقىقىي ئۆتەلەيدىغان قىلىش ئۈچۈن، كاپىتالىستلار سىنىپى يەنە ئۈستىلىمە ئەمگەككە موھتاج بولىدۇ. ئەگەر ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلارغا قارىتىلغان ئېكسپىلاتاتسىيىنى ئىچكى ئامىل جەھەتتىنمۇ، تاشقى ئامىل جەھەتتىنمۇ كۈچەيتكىلى بولمىسا، ئۇ ھالدا ئۈستىلىمە ئەمگەك كۈچلىرىنى ياللاشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ نۇقتىنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مېخانىزمىنىڭ ئۆزىمۇ نەزەرگە ئېلىپ قويغان بولىدۇ، چۈنكى ئۇ ئىشچىلار سىنىپىنى ئىش ھەققىگە تايىنىپ ياشايدىغان سىنىپ سۈپىتىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىپ تۇرىدۇ، ئىشچىلارغا ئادەتتە ھەم ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنى قامداشقا، ھەم ئۆزىنىڭ كۆپىيىپ تۇرۇشىغا يەتكۈدەك ئىش ھەققى بېرىدۇ. كاپىتال ئىشچىلار سىنىپىنىڭ شۇ كاپىتالنى ھەر يىلى تەمىنلەپ تۇرىدىغان تۈرلۈك ياشتىكى ئۈستىلىمە ئەمگەك كۈچلىرىنى يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئىچىگە كىرىپ كەتكەن ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن بىرلەشتۈرگەندىلا، ئاندىن قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى تاماملانغان بولىدۇ. كونكرېت ئېيتقاندا، جۇغلانما دېگىنىمىز كاپىتالنىڭ ئۆزلۈكسىز كېڭىيىۋاتقان كۆلەمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىدىن ئىبارەت. بۇنىڭدا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئايلىنىشى ئۆزگىرىدۇ، سىسموندىنىڭ ئېيتقىنىدەك[407]، بۇرمىسىمان شەكىلگە

(21a) بىز بۇ يەردە ئېكسپورت سودىسىنى تىلغا ئالمايمىز. بۇ ئېكسپورت سودىسى ياردىمى بىلەن دۆلەت زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپ چىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ياكى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە ئايلاندۇرۇشى ياكى بۇنىڭ ئەكسىچە قىلىشى مۇمكىن. ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ئەھۋاللارنىڭ كاشىلىسىدىن ساقلىنىپ، ئۆزىمىزنىڭ تەتقىقات ئوبيېكتىمىزنى ساپ ھالەتتە تەكشۈرۈش ئۈچۈن، پۈتكۈل سودا دۇنياسىنى بىر دۆلەت دەپ قارىشىمىز ھەمدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ھەممە يەردە تىكلەنگەن ۋە بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنى ئىگىلىۋالغان دەپ پەرەز قىلىشىمىز كېرەك.

ئايلىنىدۇ.(21b)

ئەمدى يەنە ئىلگىرى ئالغان مىسالىمىزغا كېلەيلى. بۇ ئىبراھىمدىن ئىسھاق تۇغۇلۇپتۇ، ئىسھاقتىن ياقۇپ تۇغۇلۇپتۇ [408] دېگەندەك كونا چۆچەك. ئەسلىدىكى 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ كاپىتال 2 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ، بۇ قوشۇمچە قىممەت كاپىتاللىشىدۇ؛ 2 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق يېڭى كاپىتال يەنە 400 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ؛ بۇ قوشۇمچە قىممەتمۇ ئۆز نۆۋىتىدە كاپىتاللىشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىككىنچى ئۈستىلمە كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ۋە يەنە 80 فوند ستېرلىڭلىق يېڭى قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ، ۋەھاكازالار.

بىز بۇ يەردە قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالىستنىڭ ئۆزىگە ئىستېمال قىلغان قىسمىنى تىلغا ئالمايمىز. شۇنىڭدەك ئۈستىلمە كاپىتال دەسلەپكى كاپىتالغا قوشۇلامدۇ، يا بولمىسا ئۆز قىممىتىنى مۇستەقىل ئاشۇرۇش ئۈچۈن دەسلەپكى كاپىتالدىن بۆلۈنۈپ چىقامدۇ؛ بۇ ئۈستىلمە كاپىتالدىن ئۇنى جۇغلىغان كاپىتالىستنىڭ ئۆزى پايدىلىنامدۇ، يا بولمىسا ئۇ باشقا كاپىتالىستنىڭ قولىغا ئۆتەمدۇ، بۇ مەسىلىلەرنى ھازىرچە سۈرۈشتۈرمەي تۇرايلى. بىز پەقەت شۇنى ئۇنتۇماسلىقىمىز كېرەككى، يېڭىدىن شەكىللەنگەن كاپىتال بىلەن بىر قاتاردا دەسلەپكى كاپىتالمۇ ئۆزىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىۋېرىدۇ ھەم قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىۋېرىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە، ھەر بىر جۇغلانغان كاپىتال بىلەن ئۇنىڭ ئۆزى ياراتقان ئۈستىلمە كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتمۇ ئەنە شۇنداق

(21b) سىسموندىنىڭ جۇغلاشقا بەرگەن ئانالىزىدىكى بىر چوڭ كەمچىلىك شۇكى، ئۇ «دارامەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى①» دېگەن سۆزى بىلەنلا قانائەتلىنىپ قېلىپ، بۇ ھەرىكەتنىڭ ماددىي شەرتشارائىتىنى سۈرۈشتۈرمىگەن.

① مۇشۇ تومنىڭ 1092- بەتلىرىگە قاراڭ.——تۈزگۈچىدىن



بولىدۇ.

دەسلەپكى كاپىتال 10 مىڭ فوند ستېرلىڭنى ئاۋانسلاش يولى بىلەن شەكىللەنگەن. بۇ پۇلنىڭ ئىگىسى ئۇنى قايەردىن ئالغان؟ ئۆزىنىڭ ئەمگىكى ۋە ئۇنىڭ ئاتا-بوۋىلىرىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق ئېرىشكەن! سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ۋەكىللىرى(21c) ئىزچىل مۇشۇنداق دەپ جاۋاب بېرىپ كەلدى، ھەقىقەتەنمۇ ئۇلارنىڭ بۇ پەرەزلىرى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قانۇنىيىتىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان بىردىنبىر پەرەزدەك كۆرۈنىدۇ.

2 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق ئۈستىلمە كاپىتالنىڭ ئەھۋالى پۈتۈنلەي باشقىچە بولىدۇ. ئۇنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى بىزگە ناھايىتى ئېنىق. ئۇ——كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممەتتىن ئىبارەت. بۇ ئۈستىلمە كاپىتال ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدقا كەلگەن ۋاقتىدىن باشلاپلا باشقىلارنىڭ ھەق تۆلىمىگەن ئەمگىكىدىن ۋۇجۇدقا كەلگەن ئەمگەكتىن باشقا قىممەتنى قىلچىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمەس. ئۈستىلمە ئىش كۈچى قوشۇلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، شۇنىڭدەك بۇ كۈچنى ساقلاپ قالىدىغان تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئوشۇق مەھسۇلاتنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان يەنى كاپىتالىستلار سىنىپى ھەر يىلى ئىشچىلار سىنىپىدىن يۇنۇۋالىدىغان تارتۇقنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان تەركىبىي قىسمىدۇر، ئەگەر كاپىتالىستلار سىنىپى شۇ تارتۇقنىڭ بىر قىسمىغا ئىشچىلار سىنىپىدىن ئۈستىلمە ئىش كۈچى سېتىۋالسا، ھەتتا ئۇنى تولۇق باھا بىلەن سېتىۋالسا، يەنى قىممەتداشنى قىممەتداشقا ئالماشتۇرۇشمۇ يەنىلا مەغلۇپ بولغانلاردىن تارتىۋالغان پۇلغا ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدىن تاۋار سېتىۋېلىشتىن ئىبارەت ئىستىلا قىلغۇچىلارنىڭ كونا نەيرىڭى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

(21c) «ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىگە دەسلەپكى ئەمگەك سەۋەب بولغان» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى قائىدىسى» پارىژ نەشرى 1-توم، 109-بەت)

ئەگەر ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ ياللىغىنى شۇ كاپىتالنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ئىشچى بولسا، ئۇ چاغدا بۇ ئىشچىلار ھەممىدىن ئاۋۋال دەسلەپكى كاپىتالنى كۆپەيتىشنى داۋاملاشتۇرۇشى، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆزىنىڭ ئىلگىرىكى ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلاتىنى سېتىۋېلىشى ۋە ئۇنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئىلگىرى ئۆزى سەرپ قىلغان ئەمگەكتىن كۆپرەك ئەمگەك سەرپ قىلىشى كېرەك. ناۋادا بىز بۇنى كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپى ئوتتۇرىسىدىكى سودا دەپ قارايدىكەنمىز، ئۇ چاغدا ئىلگىرىكى ياللىغان ئىشچىلارنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگىكى ھېسابىغا ئۇستىلمە ئىشچى ياللىغان تەقدىردىمۇ مەسىلىنىڭ ماھىيىتى قىلچە ئۆزگەرمەيدۇ. كاپىتالىست ئۇستىلمە كاپىتالنى ماشىنىغا ئايلاندۇرۇشى مۇمكىن، بۇ ماشىنا شۇ ئۇستىلمە كاپىتالنى ھاسىل قىلغۇچى ئىشچىنى كوچىغا چىقىرىپ تاشلاپ، ئۇنى بىر نەچچە بالا بىلەن ئالماشتۇرۇشىمۇ مۇمكىن. قانداقلا بولمىسۇن، ئىشچىلار سىنىپى ھامان ئۆزىنىڭ مۇشۇ بىر يىللىق ئوشۇق ئەمگىكى بىلەن كېلەر يىلى ياللىنىدىغان ئۇستىلمە ئەمگەكنىڭ كاپىتالنى يارىتىدۇ(22). «كاپىتال ئارقىلىق كاپىتال يارىتىش»دېگەن سۆز ئەنە شۇ.①

كاپىتالىست ئاۋانس قىلغان، كاپىتالىستنىڭ «ئەڭ دەسلەپكى ئەمگىكى» ئارقىسىدا ئۆزىگە مەنسۇپ بولغان 10 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق قىممەت سوممىسى بىرىنچى ئۇستىلمە كاپىتال بولغان 2 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق جۇغلانمىنىڭ ئالدىنقى شەرتىدۇر. بىرىنچى ئۇستىلمە كاپىتال بولغان 2 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ ئالدىن جۇغلىنىشى ئىككىنچى ئۇستىلمە كاپىتال بولغان 400 فوند ستېرلىڭنىڭ ئالدىنقى شەرتىدۇر، 400

(22)«كاپىتالنىڭ ئەمگەكتىن پايدىلىنىشىدىن بۇرۇن، ئەمگەك كاپىتالنى يارىتىدۇ» (ئې.ج ۋېكفېرد «ئەنگلىيە بىلەن ئامېرىكا» 1833-يىل لوندون نەشرى، 2-توم 110-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 289-بېتىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن



فوند ستېرلىڭ بولسا مۇشۇ 2 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممىتىدىن ئىبارەت. ئەمدىلىكتە ئىلگىرىكى ھەقسىز ئەمگەككە بولغان ئىگىدارلىق ھوقۇقى بۈگۈنكى كۈندە جانلىق ھەقسىز ئەمگەكنى كۈندىن-كۈنگە كېڭەيىپ بېرىۋاتقان كۆلەمدە ئۆزلەشتۈرۈۋېلىشنىڭ بىردىنبىر شەرتى بولۇپ قالىدۇ. كاپىتالىستنىڭ جۇغلىغىنى قانچە كۆپ بولسا، جۇغلايدىغىنىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ.

بىرىنچى ئۇستىلمە كاپىتالنى تەشكىل قىلغان قوشۇمچە قىممەت بىر قىسىم ئەسلىي كاپىتال ئارقىلىق ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشنىڭ نەتىجىسى بولغان، بۇنداق سېتىۋېلىش تاۋار ئالماشتۇرۇشنىڭ قانۇنىيىتىگە پۈتۈنلەي ئۇيغۇن كەلگەن، قانۇن جەھەتتىن قارىغاندا، بۇنداق سېتىۋېلىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى ئىشچىنىڭ ئۆز قابىلىيىتىنى ئەركىن ئىدارە قىلىشىدىن، پۇل ياكى تاۋار ئىگىسىنىڭ ئۆزىگە تەۋە قىممەتنى ئەركىن ئىدارە قىلىشىدىن ئىبارەت بولغانىكەن؛ ئىككىنچى ئۇستىلمە كاپىتال ۋەھاكازالار بىرىنچى ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ نەتىجىسى بولغان، شۇ سەۋەبتىن ئالدىنقى بىر خىل مۇناسىۋەتنىڭ نەتىجىسى بولغانىكەن؛ ھەر بىر قېتىملىق سودا تاۋار ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتىگە باشتىن-ئاخىر ئۇيغۇن كەلگەن، يەنى كاپىتالىست ھامان ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغان، ئىشچى بولسا ھامان ئەمگەك كۈچىنى ساتقان، ھەتتا بۇ سودىنى تېخى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەمەلىي قىممىتى بويىچە ئېلىپ بېرىلغان سودا دەپ پەرەز قىلىشقا بولغانىكەن، ئۇنداقتا شۇنىسى ناھايىتى ئېنىقكى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن تاۋار ئوبوروتىنى ئاساس قىلغان ئۆزلەشتۈرۈش قانۇنىيىتى ياكى خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك ھوقۇقى قانۇنىيىتى ئۆزىگە خاس، ئىچكى ۋە مۇقەررەر دىئالېكتىكىسى ئارقىلىق ئۆزىگە بىۋاستە زىت نەرسىگە ئايلىنىدۇ. ئەڭ دەسلەپكى ھەرىكەت بولۇپ ئىپادىلەنگەن قىممەتداشلارنىڭ ئالماشتۇرۇشى ئۆزگىرىپ كۆرۈنۈش جەھەتتىكى ئالماشتۇرۇشلا بولۇپ قالىدۇ، چۈنكى، بىرىنچىدىن، كاپىتالنىڭ ئەمگەك

كۆچىگە ئالماشتۇرۇلغان قىسمى باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممەتداش تۆلىمەي ئۆزلەشتۈرۈۋېلىنغان قىسمىدىن باشقا نەرسە ئەمەس؛ ئىككىنچىدىن، كاپىتالنىڭ بۇ قىسمى ئۆزىنى ئىشلەپچىقارغۇچى تەرىپىدىن، يەنى ئىشچى تەرىپىدىن تولۇقلىنىشى كېرەك، يەنە كېلىپ تولۇقلاش ۋاقتىدا يەنە يېڭى قوشۇمچە قىممەت مىقدارى قوشۇلۇشى كېرەك. شۇنداق قىلىپ، كاپىتالىست بىلەن ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش مۇناسىۋىتى ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان بىر خىل زاھىرەن ئەھۋاللا بولۇپ قالدۇ، مەزمۇنىنىڭ ئۆزى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ھەمدە ئۇنى سىرلىقلاشتۇرۇپلا قويىدىغان شەكىل بولۇپ قالدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۈزلۈكسىز سېتىۋېلىنىش ۋە سېتىلىش شەكلى بولۇپ قالدۇ. ئۇنىڭ مەزمۇنى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، كاپىتالىست دائىم باشقىلارنىڭ ئوبيېكتلاشقان ئەمگىكىنىڭ قىممەتداش تۆلىمەي ئۆزلەشتۈرۈۋالغان بىر قىسمىنى باشقىلارنىڭ تېخىمۇ نۇرغۇن جانلىق ئەمگىكىگە ئۈزلۈكسىز تۇردە ئالماشتۇرۇپ تۇرىدۇ. باشتا بىزگە ئىگىدارلىق ھوقۇقى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى ئاساس قىلىدىغاندەك بولۇپ كۆرۈنگەنىدى. بىز ھېچبولمىغاندا مۇنداق پەرەزنى ئېتىراپ قىلىشىمىز كېرەك. چۈنكى ھوقۇقتا باراۋەر بولغان تاۋار ئىگىلىرىلا بىر-بىرى بىلەن قارىمۇ-قارشى بولۇپ تۇرىدۇ، باشقىلارنىڭ تاۋارىنى ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش ۋاستىسى ئۆزىنىڭ تاۋارىنى ئۆتۈنۈپ بېرىشتىن باشقا نەرسە ئەمەس، ھەركىم ئۆز تاۋارىنى ئەمگەك ئارقىلىقلا يارىتالايدۇ. ئەمدى بولسا، ئىگىدارلىق ھوقۇقى كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا، باشقىلارنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگىكىنى ياكى مەھسۇلاتىنى ئۆزلەشتۈرۈۋېلىش ھوقۇقى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئىشچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىغا ئىگىدارلىق قىلالماسلىق بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئىگىدارلىق ھوقۇقى بىلەن ئەمگەكنىڭ ئايرىلىشى، گويا ئۇلارنىڭ ئوخشاشلىقىنى ئاساس قىلىدىغان بىر قانۇنىيەتنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى



بولۇپ قالدۇ.(23)

شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىستىك ئۆزلەشتۈرۈش ئۇسۇلى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ دەسلەپكى قانۇنىيەتلىرىگە قانچىلىك زىت كېلىدىغاندەك كۆرۈنسىمۇ، بۇ ئۇسۇل ھەرگىزمۇ بۇ قانۇنىيەتنىڭ بۇزۇلۇشى نەتىجىسىدە ئەمەس، بەلكى ئەكسىچە، ئۇنىڭ قوللىنىلىشى نەتىجىسىدە ۋۇجۇدقا كەلگەن. كاپىتالىستىك جۇغلاش ئاخىرقى نۇقتا بولغان ۋە كەينى-كەينىدىن يۈز بېرىۋاتقان ھەرىكەت باسقۇچىنى سەللا ئەسلەپ كۆرسەك بۇلارنىڭ ھەممىسى بىزگە يەنىمۇ ئوچۇقراق نامايان بولىدۇ.

بىرىنچىدىن، بىز شۇنى كۆرۈپ يەتتۇقكى، قىممەت سوممىسىنىڭ ئەڭ دەسلەپتە كاپىتالغا ئايلىنىشى تامامەن ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتى بويىچە بولىدۇ. توختاملاشقان بىر تەرەپ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ساتىدۇ، قارشى تەرەپ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدۇ. ئالدىنقىسى ئۆز تاۋارىنىڭ قىممىتىگە ئېرىشىدۇ، بۇ ئارقىلىق تاۋارنىڭ بۇ خىل ئىستېمال قىممىتىنى، يەنى ئەمگەكنى كېيىنكىسىگە ئۆتۈنۈپ بېرىدۇ. كېيىنكىسى ھازىرمۇ ئۆزىگە تەۋە بولغان ئەمگەكتىن پايدىلىنىپ، ئۆزىگە تەۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى يېڭى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرىدۇ، بۇ مەھسۇلات قانۇنىي جەھەتتىنمۇ ئۇنىڭغا تەۋە بولىدۇ.

بۇ مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئالدى بىلەن ئىستېمال قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. كېرەكلىك ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى يېڭى مەھسۇلاتقا

(23) كاپىتالىستنىڭ باشقىلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىغا ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقى «ئۆزلەشتۈرۈش قانۇنىيىتىنىڭ زۆرۈر نەتىجىسى، لېكىن بۇ قانۇنىيەتنىڭ ئاساسىي پرىنسىپى بولسا، ئەكسىچە، ھەر بىر ئىشچىنىڭ ئۆز ئەمگىكى مەھسۇلاتىغا بولغان بىردىنبىر ئىگىدارلىق ھوقۇقىدىن ئىبارەت» (چېربۇلىز «باي ياكى نامرات»1841 -يىل پارىژ نەشرى،58 -بەت. لېكىن بۇ دىئالېكتىك ئۆزگىرىش مەزكۇر ئەسەردە توغرا شەرھلەنمىگەن.

يۆتكىمەيدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىستېمال قىلالمايدۇ؛ لېكىن ئەمگەك كۈچلىرىنى سېتىش ئۈچۈن، ئۇنى ئىشلىتىدىغان سانائەت تارمىقىنى كېرەكلىك ئەمگەك بىلەن تەمىنلەشكە توغرا كېلىدۇ.

ئىككىنچىدىن، يېڭى مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ قىممەتدىشىنى ۋە بىر قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، مۇئەييەن مۇددەت (بىر كۈن، بىر ھەپتە دېگەندەك) بويىچە سېتىلغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى شۇ مۇددەتتە ئىشلىتىش ئارقىلىق يارىتىلىدىغان قىممەتتىن ئاز بولىدۇ. لېكىن، ئىشچى ئۆزىگە تۆلەنگەن ئەمگەك كۈچىنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىگە ئېرىشىدۇ، ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى ئۆتكۈزۈپ بېرىدۇ، بۇ ھەر قانداق ئېلىم-بېرىم ئىشلىرىغا ئوخشاش بولىدۇ.

ئالاھىدە تاۋار بولغان ئەمگەك كۈچى ئۆزگىچە ئىستېمال قىممىتىگە ئىگىدۇر، ئۇ ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش ئارقىلىق قىممەت يارىتىدۇ، لېكىن بۇ ھال تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتىگە دەخلى يەتكۈزمەيدۇ. شۇڭا، ناۋادا ئىش ھەققىگە ئاۋانسلانغان قىممەت سوممىسى پەقەت ئاددىي ھالدا مەھسۇلاتتىلا قايتىدىن ۋۇجۇدقا كېلىپ قالماي، بەلكى يەنە بىر قوشۇمچە قىممەتنى كۆپەيتىدۇ دېيىلسە، ئۇ ھالدا بۇ ھەرگىزمۇ ساتقۇچىنىڭ ئالدانغانلىقى سەۋەبىدىن——ئۇ ئۆز تاۋارىنىڭ قىممىتىگە ئېرىشىدۇ——بولماستىن بەلكى پەقەت ساتقۇچىنىڭ ئاشۇ تاۋارنى ئىستېمال قىلغانلىقى سەۋەبىدىن بولىدۇ.

ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتى قولدىن قولغا ئۆتىدىغان تاۋارلارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ئۆزئارا تەڭ بولۇشىنىلا تەلەپ قىلىدۇ. بۇ قانۇنىيەت ھەتتا تاۋارلارنىڭ ئىستېمال قىممەتلىرىنىڭ تۈرلۈكچە بولۇشىنى ئەزەلدىن تەلەپ قىلىپ كەلگەن ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىستېمال قىلىنىشى بىلەن ھېچقانداق ئالاقىدە بولمىغان، چۈنكى ئىستېمال سېتىۋېلىش بىلەن سېتىش ئاخىرلاشقان ھەمدە تاماملانغاندىن كېيىن ئاندىن باشلىنىدۇ.



بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، پۇلنىڭ باشتا كاپىتالغا ئايلىنىشى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىقتىسادىي قانۇنىيىتىگە ۋە شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان ئىگىدارلىق ھوقۇقىغا پۈتۈنلەي مۇۋاپىق كېلىدۇ. شۇنداق بولۇشىغا قارىماي، بۇنداق ئايلىنىش يەنىلا تۆۋەندىكىدەك نەتىجە بېرىدۇ:

1. مەھسۇلات ئىشچىغا ئەمەس بەلكى كاپىتالىستقا تەۋە بولىدۇ؛

2. بۇ مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئاۋانس كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندىن باشقا، قوشۇمچە قىممەتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ قوشۇمچە قىممەت ئۈچۈن ئىشچى ئەمگەك سەرپ قىلىدۇ، كاپىتالىست بولسا ھېچ نەرسە سەرپ قىلمايدۇ، شۇنداق بولسىمۇ ئۇ كاپىتالىستنىڭ قانۇنىي مۈلكى بولۇپ قالىدۇ؛

3. ئىشچى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ساقلاپ قالىدۇ، خېرىدار تاپالىسىلا ئەمگەك كۈچىنى قايتىدىن ساتىدۇ.

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مۇشۇ ئەڭ دەسلەپكى ھەرىكەتنىڭ دەۋرىيلىك تەكرارلىنىشىدىنلا ئىبارەت. پۇل ھامان نۆۋەتمۇ نۆۋەت قايتىدىن كاپىتالغا ئايلىنىپ تۇرىدۇ. دېمەك، قانۇنىيەت بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىمايدۇ، ئەكسىچە، ئۈزلۈكسىز رول ئويناپ تۇرىدىغان پۇرسەتكە ئىگە بولىدۇ.

«كەينى-كەينىدىن يۈز بەرگەن ئالماشتۇرۇش ھەرىكىتىنىڭ نەتىجىسىدە، پەقەت كېيىنكىسى ئالدىنقىسىنىڭ نامايەندىسىگە ئايلاندى.» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى قائىدىسى» 1-توم (70-بەت)

ئەمما، بىزگە مەلۇمكى، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بۇ خىل ئەڭ دەسلەپكى پائالىيەتنى ئۇنى ئايرىم بىر جەريان سۈپىتىدە تەكشۈرگەن چاغدىكىگە پۈتۈنلەي ئوخشاشمايدىغان خاراكتېرگە ئىگە قىلىدۇ.

«مىللىي دارامەتنى تەقسىملىۋالغۇچىلارنىڭ بەزىلىرى( ئىشچىلار) ھەر يىلى يېڭى ئەمگەك سەرپ قىلىش ئارقىلىق يېڭى دارامەت ئېلىش ھوقۇقىغا ئېرىشىدۇ؛ باشقىلىرى( كاپىتالىستلار) ئەڭ دەسلەپتە ئەمگەك سەرپ قىلىش ئارقىلىق مەڭگۈلۈك دارامەت ئېلىش ھوقۇقىغا ئالدىن ئېرىشىۋالغان بولىدۇ.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش،110-، 111-بەتلەر)

كۆپچىلىككە مەلۇمكى، ئەمگەك ساھەسى ھەرگىزمۇ چوڭ ئوغۇلنىڭ ۋارىسچىلىقى مۆجىزە يارىتىدىغان بىردىنبىر ساھە ئەمەس.

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئورنىنى كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياكى جۇغلاش ئالغاندىمۇ، ئەھۋال يەنىلا ئوخشاش بولىدۇ. كاپىتالىست ئالدىنقى ئەھۋالدا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسىنى سەرپ قىلىدۇ، كېيىنكى ئەھۋالدا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىنىلا سەرپ قىلىپ، قالغان قىسمىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ، بۇنىڭ بىلەن، ئۆزىنىڭ پۇقراغا خاس گۈزەل ئەخلاقىنى نامايەن قىلغان بولىدۇ.

قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىستنىڭ مۈلكى، ئۇ ھېچقاچان باشقىلارغا تەۋە بولغان ئەمەس. ئەگەر كاپىتالىست بۇ قوشۇمچە قىممەتنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئاۋانسلىسا، خۇددى تۇنجى قېتىم بازارغا كىرگەن كۈنى قىلغىنىدەك، ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي فوندىدىن ئاۋانسلايدۇ. بۇ قېتىم ئۇنىڭ فوندىنىڭ ئۇنىڭ ئىشچىلىرىنىڭ ھەقسىز ئەمگىكىدىن كەلگەنلىكىدەك بۇ پاكىتقا كەلسەك، ئۇنىڭ مەسىلە بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق. ئەگەر ئىشچى B ئىشچى A ھاسىل قىلغان قوشۇمچە قىممەت ھېسابىغا ياللانغان بولسا، ئۇ ھالدا، بىرىنچىدىن، ئىشچى A بۇ خىل قوشۇمچە قىممەتنى تەمىنلىگەندە، كاپىتالىست ئۇنىڭ تاۋارىغا بىر تىيىنىمۇ كەم قىلماي مۇۋاپىق باھادا تولۇق پۇل تۆلىگەن بولىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، بۇ سودا ئىشچى B بىلەن قىلچە مۇناسىۋەتسىز. ئىشچى B تەلەپ قىلغان ھەمدە تەلەپ قىلىشقا ھوقۇقلۇق نەرسە كاپىتالىست ماڭا ئەمگەك كۈچۈمنىڭ قىممىتىنى تۆلىسۇن، دېگەندىن ئىبارەت.



«بۇ ھەر ئىككىسىگە پايدىلىق، چۈنكى ئىشچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇ ئەمگەك قىلىشتىن ئىلگىرى» (توغرىسى: ئۇنىڭ ئۆز ئەمگىكى مېۋە بېرىشتىن ئىلگىرى) ئۆز ئەمگىكى (توغرىسى: باشقا ئىشچىلارنىڭ ھەقسىز ئەمگىكى)نىڭ مېۋىسىگە ئالدىن ئېرىشىدۇ؛ خوجايىنغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ ئىشچىنىڭ ئەمگىكىنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ ئىش ھەققىنىڭ قىممىتى (توغرىسى: ئۇ ئىشلەپچىقارغان [illegible] ئۇنىڭ ئىش ھەققىنىڭ قىممىتىدىن ئارتۇق بولىدۇ)دىن ئارتۇق بولىدۇ.» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى قائىدىسى» 1-توم 135-بەت)

توغرا، ئەگەر بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى ئۇنىڭ ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرۇش جەريانىدىن تەكشۈرسەك، يەنە كېلىپ ئايرىم كاپىتالىست ۋە ئايرىم ئىشچىنى ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ بىر پۈتۈنلۈكىنى، يەنى، كاپىتالىستلار سىنىپى ۋە ئۇنىڭ بىلەن قارمۇ-قارشى بولغان ئىشچىلار سىنىپىنى تەكشۈرسەك، ئۇ ھالدا ئەھۋال پۈتۈنلەي باشقىچە بولۇپ چىقىدۇ. لېكىن بۇنداق بولغاندا، بىزنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا تامامەن يات بولغان ئۆلچەمنى قوللىنىشىمىزغا توغرا كەلگەن بولاتتى.

مۇستەقىل ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچىلارلا تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتىكى قارمۇقارشى ئورۇندا تۇرىدىغانلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ مۇناسىۋىتى ئۇلار ئىمزالىغان توختام مۆھلىتىنىڭ ئاخىرلىشىشى بىلەن ئۈزۈلىدۇ. ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى سودا تەكرارلىنىشقا توغرا كەلسە، ئىلگىرىكى توختام بىلەن ئالاقىسىز يېڭى توختام مۇناسىۋىتى بىلەنلا تەكرارلىنىدۇ. ئەينى شۇ ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچىنىڭ قايتا جەم بولۇشى پەقەت بىر تاسادىپىيلىقتىنلا ئىبارەت، خالاس.

شۇڭا، ئەگەر تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ياكى شۇنىڭغا تەۋە بولغان جەريانغا تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئىقتىسادىي قانۇنىيەت بويىچە ھۆكۈم قىلماقچى بولساق، ئالماشتۇرۇشتىن ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى مۇناسىۋەتدىباغلىنىشلارنىڭ ھەر قاندىقىنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ،

ھەر بىر قېتىملىق ئالماشتۇرۇشنىڭ ئۆزىنىلا تەكشۈرۈپ كۆرۈشىمىز كېرەك. چۈنكى، ئالدى-ساتتى ئايرىم كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىلا بولىدىغان بولغاچقا، بۇ يەردە پۈتكۈل ئىجتىمائىي سىنىپلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى ئىزدەپ تېپىش مۇمكىن ئەمەس.

ھازىر ئۆز فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزۈۋاتقان كاپىتال بېشىدىن كەچۈرگەن دەۋرىيلىك تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋە ئىلگىرىكى جۇغلاش سىستېمىسىنىڭ قانچىلىق ئۇزۇن بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ھامان ئەسلىدىكى ھالىتىنى يوقاتمايدۇ. ئايرىم-ئايرىم تەكشۈرۈلگەن ھەر بىر قېتىملىق ئالماشتۇرۇش ھەرىكەتلىرىدە گەرچە ئالماشتۇرۇش قانۇنىيىتىگە ئەمەل قىلىنغان تەقدىردىمۇ، ئىگىدارلىق شەكلىدە يەنىلا تۈپ ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ، بۇ ئۆزگىرىش تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ماس كېلىدىغان مۇلۈكچىلىك ھوقۇقىغا قىلچىمۇ دەخلى قىلمايدۇ. بۇ ئوخشاش بىر ئىگىدارلىق ھوقۇقى شۇ تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولغان، ئىشلەپچىقارغۇچى قىممەتداشنى قىممەتداشقا ئالماشتۇرغان ۋە پەقەت ئۆز مېھنىتى بىلەنلا بېيىغان دەسلەپكى مەزگىللەردە ئىناۋەتلىك بولۇپلا قالماي، ئىجتىمائىي بايلىق بارغانسېرى باشقىلارنىڭ ھەقسىز ئەمگەك مېۋىسىنى ئۈزلۈكسىز تۈردە تەكرار ئىگىلىۋالىدىغانلارنىڭ بايلىقىغا ئايلىنىپ قالىدىغان كاپىتالىزم دەۋرىدىمۇ ئوخشاشلا ئىناۋەتلىك.

ئەمگەك كۈچىنى ئىشچى ئۆزى تاۋار سۈپىتىدە ئەركىن ساتىدىغان بولۇپ قالغان ھامان، بۇ خىل ئاقىۋەتتىن خالىي بولغىلى بولمايدۇ. بىراق، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش پەقەت مۇشۇ چاغلاردىن باشلاپ ئومۇملىشىپ، تىپىك ئىشلەپچىقىرىش شەكلى بولۇپ قالىدۇ، ھەر بىر تاۋار سېتىۋېلىش ئۈچۈنلا ئىشلەپچىقىرىلىدىغان، ئىشلەپچىقىرىلغان بارلىق بايلىق ئوبوروت قىلىنىدىغان بولىدۇ. پەقەت ياللانما ئەمگەك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۇلىغا ئايلانغاندىلا، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش پۈتكۈل جەمئىيەتكە تېڭىلىدۇ، بىراق ئۇ شۇنىڭدىلا ئۆزىنىڭ بارلىق يوشۇرۇن



كۈچىنى جارى قىلدۇرالايدۇ. ياللانما ئەمگەكنىڭ ئارىلىشىشى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ساپلىقىنى بۇزۇپ قويىدۇ دېيىش تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا ساپلىقنى ساقلاش كېرەك، تەرەققىي قىلدۇرۇشقا بولمايدۇ، دېگەنلىكتۇر. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۆزىدىكى ئىچكى قانۇنىيەت بويىچە تەرەققىي قىلىپ قانچىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا ئايلانغانسېرى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئىگىدارلىق ھوقۇقى قانۇنىيىتىمۇ كاپىتالىزمنىڭ ئىگىدارلىق قىلىش قانۇنىيىتىگە شۇنچە ئۆزگىرىدۇ.(24)

بىز بارلىق ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنىڭ (مەيلى ئۇ نەدىن كەلگەن بولسۇن) ھەتتا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئەھۋالىدىمۇ جۇغلانما كاپىتالغا ياكى كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممەتكە ئۆزگەرگەنلىكىنى كۆردۇق.① بىراق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ غايەت زور ئېقىنىدا دەسلەپ ئالدىن تۆلەنگەن بارلىق كاپىتال بىۋاستە جۇغلانغان كاپىتال بىلەن، يەنى قايتىدىن كاپىتالغا ئۆزگەرگەن (ئۇ مەيلى جۇغلىغۇچىنىڭ ياكى باشقىلارنىڭ قولىدا ئۆز فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزىۋاتقان بولسۇن) قوشۇمچە قىممەت ياكى ئوشۇق مەھسۇلات بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان بولسا، ئۇنىڭ ھەر قاچان يوقىلىشقا يېقىنلاشقان بىر مىقدار (ماتېماتىكا مەنىسىدىكى چەكسىز كىچىك مىقدار) ئىكەنلىكى ئايان بولىدۇ. شۇڭا، سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقتا كاپىتال «قايتا قوشۇمچە قىممەت يارىتىشتا ئىشلىتىشكە جۇغلىنىدىغان بايلىق»(25)، (ئۆزگەرگەن قوشۇمچە قىممەت ياكى كىرىم)

(24) پرودون مەڭگۈلۈك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئىگىدارلىق ھوقۇقى قانۇنىيىتى كاپىتالىستىك مۈلۈكچىلىك بىلەن قارمۇقارشى دېگەن قاراشنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، شۇ ئارقىلىق كاپىتالىستىك مۈلۈكچىلىكنى يوقاتماقچى بولدى. بۇنداق پاراسەت كىشىنى ھەقىقەتەن ھەيران قالدۇرىدۇ!

(25) «دېمىسىمۇ، كاپىتال پايدىغا ئېرىشىشتە ئىشلىتىشكە جۇغلانغان بايلىق»( مالتۇس «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 262 -بەت) «كاپىتال ... كىرىمدىن تېجەپ قېلىنغان ھەمدە پايدىغا ئېرىشىشتە ئىشلىتىشكە جۇغلانغان بايلىقلاردىن تەركىب تاپقان» (رىچارد جونس «مىللىي سىياسىي ئىقتىساد

(1) مۇشۇ تومنىڭ 1043-1068-بېتىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن

دەپ ياكى كاپىتالىستلار «ئوشۇق مەھسۇلاتنىڭ ئىگىسى»(26) دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ خىل قاراشنىڭ باشقىچە ئۇسۇللاردا ئىپادىلىنىشىدىن، يەنى بارلىق نەق كاپىتال جۇغلانغان ياكى كاپىتاللاشقان ئۆسۈم دېگەنلىكتىن ئىبارەت. چۈنكى، ئۆسۈم قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىلا خالاس.(27)

## 2. سىياسىي ئىقتىسادنىڭ كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈستىدىكى خاتا قارىشى

بىز جۇغلانما ياكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ قايتىدىن كاپىتالغا ئايلىنىشىدىكى بەزى بەلگىلىمىلەر ئۈستىدە يەنىمۇ ئىزدىنىشتىن ئىلگىرى، كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىقتا ئوتتۇرىغا قويۇلغان بەزى مۈجمەل قاراشلارنى تۈگەتمىسەك بولمايدۇ.

كاپىتالىست ئۆز ئىستېمالى ئۈچۈن بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەتكە سېتىۋالغان تاۋارلار ئۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ۋاسىتىسى بولالمىغىنىدەك، ئۆزىنىڭ تەبىئىي ئېھتىياجى ۋە جەمئىيەت ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىلىك رولىنى ئوينىيالمايدۇ. كاپىتالىست بۇ تاۋارلارنى ۋە ئەمگەكنى سېتىۋېلىش ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەتنى كاپىتالغا ئايلاندۇرماستىن، ئەكسىچە ئۇنى

دەرسلىكى» 1852-يىل خېردفورد نەشرى، 16-بەت).

(26) «ئوشۇق مەھسۇلات ياكى كاپىتالنىڭ ئىگىلىرى» چ. ۋ. دىلكى «خەلقنىڭ قىيىنچىلىقتا ئۇچراش سەۋەبلىرى ۋە ئۇنى ھەل قىلىش چارىسى. لورد جون رۇسسېلغا يېزىلغان خەت» 1821-يىل لوندون نەشرى،4 -بەتكە قاراڭ).

(27) «كاپىتالغا ئامانەت كاپىتالنىڭ قىسمەن قوشما ئۆسۈمنى قوشقاندا ھەممىلا نەرسە كىرىپ كېتىدۇ. نەتىجىدە دۇنيادىكى كىرىم بىلەن تەمىنلىيەلەيدىغان بارلىق بايلىق شۇ كاپىتالنىڭ ئۆسۈمگە ئايلىنىپ بولىدۇ» (لوندوندا چىقىدىغان «ئىقتىسادشۇناس»ژۇرنىلىنىڭ 1851-يىل 7-ئاينىڭ 19-كۈنىدىكى سانىدىن).



كىرىم سۈپىتىدە خەجلەپ تۈگىتىشۈەتكەن بولىدۇ. كونا ئاقسۆڭەكلەردىكى ئىدىيە خۇددى گېگېل توغرا كۆرسەتكىنىدەك، «مەۋجۇت نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىش»[409] ئىكەنلىكىنى، بولۇپمۇ كىشىلەرنىڭ كەيپ-ساپا سۈرۈپ، ئېسىل كۆتۈنۈپ سۆلىتىنى نامايان قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە، بۇرژۇئازىيە ئىقتىسادشۇناسلىقتا كاپىتال جۇغلاش ھەر بىر پۇقرانىڭ مۇھىم مەجبۇرىيىتى ئىكەنلىكىنى جاكارلاش، بارلىق كىرىمنىڭ خېلى زور بىر قىسمىنى ئۈزۈلدۈرمەي ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلارنى يالىلاشقا ئىشلەتمەي، ئۇلارغا ئۆزلىرى سەرپ قىلغان نەرسىدىن كۆپ بايلىق ياراتقۇزماي، ھەممىسىنى خەجلەپ تۈگەتكەندە ھېچنېمىنى جۇغلىغىلى بولمايدىغانلىقى توغرۇلۇق كىشىلەرنى سەمىمىيلىك بىلەن توختىماي ئاگاھلاندۇرۇپ تۇرۇش ھەل قىلغۇچ مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە دەپ قارىلىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، بۇرژۇئازىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى يەنە ئادەتتىكى كىشىلەرنىڭ بىر تەرەپلىمىلىك قاراشلىرى بىلەن، يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن پۇل غەملەشنى بىر تاياقتا ھەيدەپ(28)، جۇغلانغان بايلىق بايلىقنىڭ ناتۇرال شەكلىنى بۇزغۇنچىلىقتىن ساقلايدۇ، ئۇنى تۈگىتىۋەتمەسلىك ياكى ئوبوروت قىلىنىپ قېلىشىدىن ساقلىنىشى كېرەك دەپ قارايدىغان بىر تەرەپلىمىلىكلەر بىلەن كۆرەش قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ.

(28) «بوگۈنكى سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلاردىن بىرەرىمۇ ئامانەت قويۇشنى پەقەت پۇل غەملەش دەپ قارىيالمايدۇ. بۇ خىل ئۇسۇلنىڭ تار ۋە ئۈنۈمسىز ئىكەنلىكىنى بىر چەتكە قايرىپ تۇرايلى. «ئامانەت» دېگەن بۇ ئىسىم دۆلەت بايلىقىغا چېتىشلىقى جەھەتتىن پەقەت بىر خىل ئۇسۇل دەپلا تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ. بۇ ئۇسۇل ئامانەتنىڭ ئوخشىمىغان ئىشلىتىش يوللىرىدا بارلىققا كېلىدۇ، شۇنىڭدەك ئامانەتتە ساقلىنىپ كەلگەن ئوخشاشمىغان ئەمگەكلەرنىڭ ئەمەلىي پەرقىنى ئاساس قىلىدۇ» (مالتۇس «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 1836-يىل لوندون 2-نەشرى 38-، 39 بەت).

ئەمەلىيەتتە پۇلنى ئوبوروت قىلماي يىغىپ قويۇش بىلەن پۇلنى كاپىتال قىلىپ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئوخشاشمايدىغان ئىككى ئىش بولۇپ، پۇل غەملەش مەنىسىدە تاۋار جۇغلاش ئۇچىغا چىققان ئەخمىقانىلىق(28a). زور مىقداردىكى تاۋارنىڭ يىغىپ قېلىشى ئوبوروتنىڭ توختاپ قالغانلىقى ۋە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېھتىياجدىن ئېشىپ كەتكەنلىكىنىڭ ئاقىۋىتى(29). ھالبۇكى، ئادەتتىكى ئادەملەرنىڭ كۆز قارىشىدا تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل ئەھۋال، يەنى بىر تەرەپتىن بايلارنىڭ ئالدىرىماي خەجلەش ئۈچۈن مەبلەغنى ئىستېمال فوندىغا يىغىپ قويۇشى، يەنە بىر تەرەپتىن بارلىق ئىشلەپچىقىرىش شەكلىگە ئورتاق بولغان زاپاس ساقلاش ئارىلىشىپ كېتىدۇ. كېيىنكى ئەھۋال توغرىلىق ئوبوروتنى تەھلىل قىلىش جەريانىدا يەنە ئازراق توختىلىمىز.

شۇڭا، كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىقتا جۇغلانما جەريانىنىڭ ئالاھىدىلىكى ئوشۇق مەھسۇلاتنى غەيرىي ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار ئىستېمال قىلىدۇ دېگەن نۇقتا توغرا دەپ تەكىتلەپ كۆرسىتىلىدۇ. بىراق ئۇنىڭدىكى خاتالىق دەل مانا شۇنىڭدىن باشلانغان. ئادام سمىت كىشىلەردە جۇغلانما ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلارلا ئىستېمال قىلىدىغان ئوشۇق مەھسۇلات ياكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئۆزگىرىشىدىنلا ئىبارەت دەيدىغان كەڭ تارقالغان بىر خىل قاراشنى شەكىللەندۈرۈپ قويىدى. مەسىلەن، رىكاردونىڭ سۆزىگە قۇلاق سېلىپ

(28a) مەسىلەن، بالزاك ھەر خىل ئاچكۆزلەرنى ھەر تەرەپلىمە ۋە چوڭقۇر تەتقىق قىلغان. تاۋار جۇغلاش ئۇسۇلى بىلەن پۇل غەملەشكە باشلىغان قاقۋاش جازانىخور گوۋبسېك بالزاكنىڭ ئەسىرىدە ھاماقەت ھېسابلانغان.

(29) «كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى... ئالماشتۇرۇشنىڭ توختاپ قېلىشى... ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېھتىياجدىن ئېشىپ كەتكەنلىكى» (ت. كوربېت «شەخسنىڭ بېيىش سەۋەبلىرى ۋە ئۇسۇللىرى ئۈستىدە تەتقىقات» 104-بەت.)



باقايلى:

«بىلىش لازىمكى، بىر دۆلەتنىڭ بارلىق مەھسۇلاتى ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىدۇ، ئەمما زادى يەنە بىر قىممەتنى تەكرار يارىتىدىغانلار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنامدۇ ياكى يەنە بىر باشقا قىممەتنى تەكرار ياراتمايدىغانلار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنامدۇ دېگەن مەسىلە ئوتتۇرىسىدا تەسەۋۋۇر قىلىش ئىنتايىن تەس بولغان بىر پەرق بار. كىرىمنى تېجەپ كاپىتالغا قوشۇش كېرەك دېۋاتىمىز، دېمەكچى بولغىنىمىز كاپىتالغا قوشۇۋېتىلگەن ئەشۇ بىر قىسىم كىرىمنى غەيرىي ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار ئەمەس، ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار ئىستېمال قىلىدۇ دېگەن سۆز. ئەگەر كاپىتال ئىستېمال قىلىنمىغانلىقى ئۈچۈن كۆپىيىدۇ دەپ قارالسا بەك خاتا بولىدۇ»(30)

رىكاردو ۋە كېيىنكى بارلىق ئىقتىسادشۇناسلار ئادام سمىتقا جۆر بولۇپ قايتىلاپ: «كاپىتالغا قوشۇۋېتىلگەن ئەشۇ بىر قىسىم كىرىمنى ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرى ئىستېمال قىلىدۇ» دېيىشىپ قاتتىق خاتالاشتى. مۇشۇ خىل قاراش بويىچە بولغاندا، كاپىتالغا ئايلانغان بارلىق قوشۇمچە قىممەت ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئۆزگىرەلەيدىكەن. ئەمەلىيەتتە بولسا ئالدىن تۆلەنمىگەن قىممەتكە ئوخشاشلا ئۆزگەرمەس ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچىگە بۆلۈنىدۇ. ئەمگەك كۈچى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مەۋجۇت شەكلىدىن ئىبارەت. ئۇ مۇشۇ جەرياندا كاپىتالىست تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىدۇ، ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسى بولغان ئەمگەك ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىستېمال قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشقا خەجلەنگەن پۇل «ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى» تەرىپىدىن ئەمەس، بەلكى «ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى»لار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە ئايلىنىدۇ. ئادام سمىت ئۆزىنىڭ تۈپتىن خاتا بولغان تەھلىلىگە ئاساسەن: ھەر بىر ئايرىم كاپىتال گەرچە ئۆزگەرمەس

(30) رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق قائىدىسى» 163-بەتتىكى ئىزاھقا قاراڭ.

تەركىبىي قىسىم ۋە ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسىمغا بۆلۈنىشمۇ، ئىجتىمائىي كاپىتال پەقەت ئۆزگىرىشچان كاپىتالغىلا پارچىلىنىدۇ ياكى مائاش بىرىشكىلا ئىشلىتىلىدۇ دېگەن بىمەنە خۇلاسىگە كېلىدۇ. مەسىلەن، بىر يۇڭ توقۇلما زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى 2 مىڭ فوند ستېرلىڭنى كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ. ئۇنىڭ بىر قىسمىنى توقۇمىچى ياللاشقا، يەنە بىر قىسمىنى يۇڭ ۋە توقۇش ماشىنىسى قاتارلىقلارنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىدۇ. ئۇنىڭغا يۇڭ ۋە توقۇمىچىلىق ماشىنىسى سېتىپ بەرگەن ئادەممۇ قولىغا كىرگەن كىرىمنىڭ بىر قىسمىنى ئەمگەككە تۆلەيدۇ، شۇ تەرىزدە پەرەز قىلغاندا، ئاخىر بېرىپ 2 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ ھەممىسى مائاشقا ئىشلىتىلىپ كېتىدۇ ياكى بۇ 2 مىڭ فوند ستېرلىڭ ۋەكىللىك قىلغان بارلىق مەھسۇلات ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىدۇ. كۆرۈپ تۇرۇپتىمىزكى، بۇ نەزەرىيىدىكى بارلىق كۈچ-قۇدرەت بىزنى ئۇياق-بۇياققا، نېرى-بېرى قىلىدىغان «شۇ تەرىزدە پەرەز قىلغاندا» دەيدىغان شۇ سۆزلەردە، ئەمەلىيەتتە ئادام سمىت تەتقىقاتىنى قىيىنچىلىق باشلانغان شۇ جايدا ئاخىرلاشتۇرغان(31).

ئەگەر بىر يىللىق ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش فوندىنىلا تەكشۈرسەك، ھەر يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئاسانلا چۈشىنىۋالالايمىز. بىراق، يىللىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەر قايسى تەركىبىي قىسمى تاۋار بازىرىغا كىرىشى لازىم، قىيىنچىلىق مانا مۇشۇنىڭدىن باشلىنىدۇ. ھەر قايسى بۆلەك كاپىتال بىلەن شەخسلەر كىرىمىنىڭ ھەرىكەتلىرى

(31) جون ستۇئارت مىل ئەپەندى «لوگىكا» دېگەن كىتابنى[410] يازغان بولسىمۇ، ئەجدادىنىڭ بۇ خىل خاتا تەھلىلىنى بايقىمىغان. بۇ خىل خاتا قاراش بۇرژۇئازىيىنىڭ نەزەرى بولغان تەقدىردىمۇ، نوقۇل كەسپىي نۇقتىئىنەزەر بىلەن قارىغاندىمۇ تېزدىن تۈزىتىشكە توغرا كېلىدۇ. ئۇ ھەممىلا يەردە مۇرىتلارچە ئەقىدىپەرەسلىك پوزىتسىيىسىدە تۇرۇپ ئۇستازلىرىنىڭ گېچماچ ئىدىيىسىنى خاتىرىلىۋالغان. بۇ يەردىمۇ شۇنداق قىلىۋاتىدۇ، ئۇ: «كەلگۈسىدىن قارىغاندا، كاپىتال ئاخىر بېرىپ پۈتۈنلەي مائاشقا پارچىلىنىپ كېتىدۇ، كاپىتال مەھسۇلاتنىڭ سېتىلغانلىقى بىلەن تولۇقلىنىشقا ئېرىشكەندە يەنە مائاشقا ئۆزگىرىدۇ» دەيدۇ.



ئارىلىشىپ چىرمىشىپ كېتىدۇ ۋە ئومۇمىيۈزلۈك ئورۇن ئالمىشىش جەريانىدا، يەنى ئىجتىمائىي بايلىق ئوبوروتى جەريانىدا غايىپ بولىدۇ، بۇ ئەھۋال كىشىلەرنىڭ دىققەتنەزەرىنى ئازدۇرۇپ، تەتقىقاتىمىزغا ھەل قىلمىسا بولمايدىغان ئىنتايىن مۇرەككەپ مەسىلىلەرنى يۈكلەيدۇ. بۇ مەسىلىنى مۇشۇ كىتابنىڭ 2-توم 3-بۆلۈمىدە[411] ئەمەلىيەتكە بىرلەشتۈرۈپ تەھلىل قىلىمىز. دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىنىڭ ئەڭ زور تۆھپىسى ئۆزلىرىنىڭ «ئىقتىساد جەدۋىلى»[412] دە ئوبوروت ئارقىلىق ئىپادىلىنىدىغان يىللىق ئىشلەپچىقىرىش سخېمىسىنى سىزىپ چىقىشقا تۇنجى قېتىم ئۇرۇنغانلىقىدا.(32)

ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، سىياسىي ئىقتىساد ئادام سمىتنىڭ ئاتالمىش ساپ مەھسۇلاتنىڭ كاپىتالغا ئايلانغان قىسمى ئىشچىلار سىنىپى تەرىپىدىن پۈتۈنلەي ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىدۇ دەيدىغان نۇقتىئىنەزەردىن پايدىلىنىپ، كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن خىزمەت قىلماي قالمايدۇ.

(32) ئادام سمىت تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە شۇ ئارقىلىق جۇغلاش ئۈستىدە بايان قىلغاندا نۇرغۇن جەھەتلەردە ئەجدادلىرىغا بولۇپمۇ دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىگە سېلىشتۇرغاندا ئىلگىرىلىمەكتە يوق، ئەكسىچە ھەل قىلغۇچ دەرىجىدە چېكىنگەن. بۇ ماقالىدە ئوتتۇرىغا چۈشكەن ھەم ئۇنىڭ خاتا تۇيغۇسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغىنى ئوخشاشلا ئۇ سىياسىي ئىقتىسادقا قالدۇرۇپ كەتكەن «تاۋارنىڭ باھاسى مائاش، پايدا (ئۆسۈم) ۋە يەر ئىجارىسىدىن تەركىب تاپىدۇ، دېمەك ئاشۇ مائاش ۋە قوشۇمچە قىممەتتىنلا تەركىب تاپىدۇ» دەيدىغان بىمەنە ئەقىدىدىن ئىبارەت. ھەتتا شتورخ چېغىدا مۇشۇ ئاساستىن چىقىپ، «زۆرۈر باھانى ئۇنىڭ ئەڭ ئاددىي ئامىللىرىغىچە پارچىلاش مۇمكىن ئەمەس» دەپ گۆدەكلەرچە ئېتىراپ قىلدى. (شتورخ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» 1815-يىل پېتېربۇرگ نەشرى، 2-توم 141-بەت ئىزاھاتىغا قاراڭ). تاۋار باھاسىنى ئۇنىڭ ئەڭ ئاددىي ئامىللىرىغىچە پارچىلاش مۇمكىن ئەمەس دەپ جاكارلاش نەقەدەر ئېسىل ئىقتىساد پېنى ھە! بۇ ھەقتە مۇشۇ كىتابنىڭ 2-توم 3-بۆلۈم ۋە 3-توم 7-بۆلۈمىدە تېخىمۇ تەپسىلىي توختىلىمىز.

## 3. قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتال ۋە كىرىمگە بۆلۈنۈشى. نەپسنى يىغىش نەزەرىيىسى

ئىلگىرىكى بابتا قوشۇمچە قىممەت ياكى ئۇشۇق مەھسۇلاتنى كاپىتالىستىك شەخسىي ئىستېمال فوندى دەپ قارىغانىدۇق.① بۇ بابتا بىز ئۇنى ھازىرغا قەدەر جۇغلانما فوند دەپ قاراپ كەلدۇق. ئەمما، قوشۇمچە قىممەت يا ئالدىنقىسىلا، يا كېيىنكىسىلا بولماستىن، بەلكى ھەر ئىككىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىنى كاپىتالىست كىرىم سۈپىتىدە (33) ئىستېمال قىلىدۇ، يەنە بىر قىسمى كاپىتال قىلىنىدۇ ياكى جۇغلاپ قويۇلىدۇ.

قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ئېنىق بولغاندا، بۇ ئىككى بۆلەكنىڭ بىرى قانچە كۆپ بولسا، قالغان بىرى شۇنچە ئاز بولىدۇ. باشقا بارلىق شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا بۇنداق بۆلۈۋېتىلگەن نىسبەت جۇغلانما مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ. خوش، ئۇنداق بولسا كىم مۇشۇنداق بۆلىدۇ؟ قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىگىسى بولغان كاپىتالىست بۆلىدۇ. شۇڭا، بۇ ئۇنىڭ ئىرادىسى بىلەن باغلىق ئىشتۇر. ئۇ ئالغان تارتۇقلاردىكى ئۆزى جۇغلىغان قىسمىغا كەلسەك، ئاڭلىشىمىزچە ئۇ تېجەپ قالغانمىش، ئۇنى يەپ تۈگىتىۋەتمىگەنمىش، چۈنكى ئۇ كاپىتالىست بولۇش فۇنكسىيىسىنى يەنى ئۆزىنى بېيىتىش فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلغانمىش.

(33) ئوقۇرمەنلىرىمىز بەلكى دىققەت قىلغاندۇ: كىرىم(REVENUE) دېگەن سۆز ئىككى خىل ئىشلىتىلىدۇ. بىرى، قوشۇمچە قىممەتنى، يەنى كاپىتالدىن دەۋرىيلىك ھاسىل بولىدىغان نەتىجىنى، يەنە بىرى مۇشۇ نەتىجىنىڭ كاپىتالىست دەۋرىيلىك ئىستېمال قىلىۋېتىدىغان ياكى ئىستېمال فوندىغا قوشۇۋېتىدىغان قىسمىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇ ئەنگلىيە، فرانسىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى ئىشلىتىپ كېلىۋاتقان سۆز بىلەن بىردەك بولغاچقا، قوش مەنىسىنى ساقلاپ قالدىم.

① مۇشۇ تومنىڭ خەنزۇچە 1043ـ1059ـ بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن



كاپىتالىستلار ئادەملەشتۈرۈلگەن كاپىتال بولغاندىلا، ئاندىن ئۇلار تارىخىي قىممەتكە، ئەقىللىق لىزنوۋسكىي ئېيتقاندەك «ھېچقانداق ۋاقىت قەرەلى يوق[413]» تارىخىي مەۋجۇدىيەتلىك ھوقۇقىغا ئىگە بولىدۇ. پەقەت شۇنداق بولغاندىلا، كاپىتالىستنىڭ ئۆزىدىكى ۋاقىتلىق مۇقەررەرلىك كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ۋاقىتلىق مۇقەررەرلىكى ئىچىدە بولىدۇ. بىراق، مۇشۇنداق بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ مۇددىئاسى قىممەتتىن پايدىلىنىش ۋە مەنپەئەتلىنىش بولماستىن، بەلكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى ۋە ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى كۆپەيتىشتىن ئىبارەت بولىدۇ. ئۇ قىممەتنى كۆپەيتىشكە شۇنداق تەلۋىلەرچە بېرىلگۈچى بولۇش سۈپىتى بىلەن، ئىنسانلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىشقا، شۇنىڭ بىلەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى راۋاجلاندۇرۇپ، ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ماددىي شەرت‌شارائىت يارىتىشقا بىشەملىك بىلەن زورلايدۇ؛ مۇشۇنداق شەرت‌شارائىتلار تېخىمۇ ئالىي بولغان، ھەر بىر شەخسنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ھەم ئەركىن تەرەققىي قىلىشىنى ئاساسىي پرىنسىپ قىلغان ئىجتىمائىي شەكىلگە رېئال ئاساس سالالايدۇ. كاپىتالىستلار ئادەملەشتۈرۈلگەن كاپىتال سۈپىتىدىلا ھۆرمەتكە سازاۋەر بولىدۇ. ئادەملەشتۈرۈلگەن كاپىتال سۈپىتىدىلا كاپىتالىستلار پۇل غەملىگۈچىگە ئوخشاش باي بولۇش ئارزۇسىغا مۇتلەق بېرىلەيدۇ. بىراق پۇل غەملىگۈچى ئۈچۈن شەخسنىڭ تەلۋىلىكى بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئىش كاپىتالىست ئۈچۈن ئىجتىمائىي مېخانىزمنىڭ رولى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ھالبۇكى كاپىتالىست بۇ ئىجتىمائىي مېخانىزمدىكى ئاسىلىق ھەرىكەتلەندۈرگۈچىدىنلا ئىبارەت، خالاس. ئۇنىڭدىن باشقا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىدا سانائەت كارخانىلىرىغا سېلىنىدىغان كاپىتالنى ئۈزلۈكسىز كۆپەيتىش زۆرۈرىيىتى بولىدۇ، رىقابەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدىكى ئىچكى قانۇنىيەتنى تاشقى زورلاش قانۇنىيىتى قىلىپ، ھەر بىر كاپىتالىستقا يېتەكچىلىك قىلىدۇ، ئۇلارنى

كاپىتالنى ئۇزلۇكسىز زورايتىش ئارقىلىق ئۆز كاپىتالنى ساقلاپ قېلىشقا مەجبۇرلايدۇ، ئەمما كاپىتالىست ئۆز كاپىتالنى بارغانسېرى ئېشىپ بارىدىغان جۇغلاش يولى بىلەنلا كۆپەيتەلىشى مۇمكىن.

كاپىتالىستنىڭ بارلىق ھەرىكەتلىرىنىڭ ئۇ ئارقىلىقلا ئىرادە ۋە ئاڭغا ئىگە كاپىتال فۇنكسىيىسىگە ئىگە بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇنىڭ شەخسىي سەرپىياتىمۇ ئۇنىڭ ئۇچۇن ئالغاندا، ئۆزىنىڭ كاپىتال جۇغلاشقا قىلىنغان بۇلاڭچىلىقتەك كۆرۈنىدۇ، بۇ خۇددى ئىتالىيىچە ھېساب دەپتەردە كاپىتالىستنىڭ شەخسىي چىقىملىرى كاپىتالغا قارمۇ-قارشى ھالدا كاپىتالىستنىڭ دېبىتى تەرىپىگە خاتىرىلىنىدىغانغا ئوخشاش ئىش. جۇغلاش ئىجتىمائىي بايلىق دۇنياسىنى بويسۇندۇرۇشتىن ئىبارەت. ئۇ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغۇچىلارنىڭ جىسمانىي ماتېرىيالىنى كۆپەيتىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، كاپىتالىستنىڭ بىۋاسىتە ۋە ۋاسىتىلىك ھۆكۈمرانلىقىنىمۇ كېڭەيتىدۇ.(34)

(34) لۇتېر ھۆكۈمرانلىق قىلىش نەپسىنىڭ بېيىش ئارزۇسى تەرىپىدىكى بىر مۇھىم ئامىل ئىكەنلىكىنى جازانىخورلارنىڭ گەرچە ئۇزلۇكسىز يېڭىلىنىپ تۇرسىمۇ، يەنىلا كونىچە كاپىتالىستىك شەكىلگە تەۋە بولغانلىقىدەك ئەھۋالنى مىسال قىلىپ تۇرۇپ، ئاجايىپ ياخشى چۈشەندۈرگەن. «يات دىندىكىلەر ئەقىل-ئىدراكقا ئاساسەن جازانىخورلارنى جىنايى قىلمىشتىن قول ئۈزمەيدىغان ئوغرىلار ۋە قاتىمۇ-قات قان قەرزگە بوغۇلغان قاتىللار دەپ يەكۈن چىقاردى. بىز خىرىستىئان مۇرىتلىرى جازانىخورلارنى قاتتىق ھۆرمەتلەۋاتىمىز، ئۇلارغا پۇلى بولغىنى ئۈچۈنلا چوقۇنىۋاتىمىز... ئومۇمەن باشقىلارنىڭ قېنىنى شوراپ مال-مۈلكىنى شىلىۋالغانلار، ئاش-نېنىنى ئوغرىلاپ بۇلىۋالغانلار باشقىلارنى ئاچ قويۇپ ئۆلتۈرگەن، ھالاك قىلغان زور جىنايەتكارلاردۇر( بۇنىڭدا ئۇلارنىڭ كۈچلۈك ياكى ئاجىزلىقىغا قاراشقا توغرا كېلىدۇ) . جازانىخورلار شۇنداق جىنايەتلەرنى ئۆتكۈزىدۇ، شۇڭا ئۇلار دارغا ئېسىلىشى، ئەگەر ئۇلارنىڭ تاپلىرى قاغىلارنىڭ يېيىشىگە يېتىدىغان بولسا، قانچىلىك گورتىن( شۇ زامانلاردىكى بىر خىل پۇل) ئوغرىلىۋالغان بولسا شۇنچىلىك قۇشلارغا يەم بولۇشى كېرەك. ئەمما ئىش ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئۇششاق-چۈششەك ئوغرىلار دارغا ئېسىلىپ، ئۇلار بولسا ھېچنېمىدىن غەمسىز راھەت-پاراغەت سۈرۈۋاتىدۇ... ئۇششاق-چۈششەك ئوغرىلارنىڭ قولى كىشەنلىنىۋاتىدۇيۇ، جازانىخورلار مال دۇنياسىنىڭ پەيزىنى سۈرۈۋاتىدۇ... شۇڭا، ئىنسانلارغا دۇنيادا دۇنياخور ۋە جازانىخور( يالماۋۇز-مەلئۇنلاردىن باشقا) لاردىنمۇ قەبىھ ۋە ئەشەددىي دۈشمەن بولمىسا كېرەك، چۈنكى ئۇلار ھەممىنى ئىدارە قىلىدىغان پەرۋەردىگار بولۇشنىلا



ئەمما، تۇنجى جىنايەتكارلار ھەممىلا يەردە تەسىر كۆرسىتىۋاتىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى، جۇغلانما ۋە بايلىقنىڭ راۋاجلىنىشى بىلەن، كاپىتالىستلار كاپىتالنىڭلا نامايەندىسى بولۇشتىن قالىدۇ. ئۆزلىرىنىڭ «ئادام»①نى «ئادەمگە خاس ھېسداشلىق»[414] قا ئىگە قىلىدۇ، ئۆزى قوبۇل قىلغان تەربىيە بولسا ئۇنىڭ تەركىدۇنياچىلىق

خىيال قىلىدۇ. تۈركلەر، ئۇرۇشپەرەسلەر ۋە زالىم پادىشاھلارمۇ بۇزۇق ئادەملەردىن بولسىمۇ كىشلەرنى ياشاشتىن مەھرۇم قىلىشۋەتمىگەن، ئۆزلىرىنىمۇ بۇزۇق ئادەم ۋە دۈشمەن دەپ قاراپ كەلگەن، بەزىدە بەزىلەرگە ھېسداشلىقمۇ قىلغان، ھەتتا ھېسداشلىق قىلىشقا مەجبۇر بولغان. ئەمما جازانىخورلار ۋە دۇنياخورلار بولسا، پۈتكۈل دۇنيانى ئاچلىقتا ۋە ئاھۇ-زارلىقتا، ئازاب ئىچىدە گۇمران قىلىشقا، شۇ ئارقىلىق ھەممىگە ئېرىشىشكە، كىشىلەرگە خۇدا-پەرۋەردىگار بولۇشقا، كىشلەرنى ئۆزىدىن خەيرى-ساخاۋەت، ئىنئام كۈتۈپ تەلمۈرىدىغان، ئۆمۈرۋايەت خىزمەتكار بولۇپ ئۆتىدىغان قۇل قىلىۋېلىشقا، ئالتۇن-كۈمۈش، زىبۇ-زىننەتلەرنى تاقاپ، تاۋار-دۇردۇنلارغا ئورۇنۇپ، ئېسىل نازۇ-نېمەتلەر بىلەن غىزالىنىپ يۈرىدىغان ئېزىزلاردىن بولۇپ، تەقۋادار مۆمىنلەرنىڭ تازىم قىلىشلىرىغا سازاۋەر بولۇشقا جان-جەھلى بىلەن ئورۇنىدۇ... جازانىخورلار ئاجايىپ زور قورقۇنچلۇق مەخلۇق، ھەممىنى خاراب قىلىدىغان ياۋۇز، ئىش قىلىپ ھەر قانداق ۋەھشىيلىكلەردىن ۋەھشىي. ئەمما ئۇلار نىقابلىنىشقا بەكمۇ ئۇستا، تەقۋادار، ئاقكۆڭۈل ئادەملەر قىياپىتىگە كىرىۋېلىپ، قىلتىقىغا چۈشكەن ۋە چۈشۈۋاتقانلارغا ھېچنېمە سەزدۈرمەيدۇ. ئەمما جازانىخورلارنىڭ قىلتىقىغا چۈشكەن ئاھۇ-زارلىق ئىچىدە جان تالىشىۋاتقان...لارنىڭ ئېچىنىشلىق ئىڭراشلىرى، ناللىرى ھامان ۋە يەنىلا شەپقەتلىك نىجاتكارلارنىڭ قۇلىقىغا بېرىپ يېتىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ياردىمىدە نىجاتلىققا چىقىدۇ. دېمەك، كىشلەرنى مامات گىردابىغا قىستاپ ئاپىرىپ قويغان ياۋۇزلار ئوغرى-بۇلاڭچى ۋە ھەممىلا نەرسىنى ھاپ دەپلا يۇتۇۋېلىشقا ھەر قاچان تەييار تۇرىدىغان «تەقۋادار» جازانىخورلاردۇر. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئەسكىلىكلىرىنى بوينىغا ئالمايدۇ ھەمدە «مېنى ھېچكىم ئىزدەپ تاپالمايدۇ» دەپ ئويلايدۇ، چۈنكى ئۇ بۇقىنى ئۆزىنىڭ مۇدھىش غارىغا خۇددى ئۇدۇل چىقىپ كەتكەندەك ئىز قالدۇرۇپ ئەكىرىپ كەتكەنىدى. جازانىخورلار خۇددى بۇقىنى قويۇپ بەرگەندەك ساختا ئالامەت كۆرسىتىپ، ئەمەلىيەتتە تەنھا يۇتۇۋالغان ئاشۇ مەككار ياۋۇزغا ئوخشاش پۈتكۈل دۇنيانى ئەخمەق قىلىشنى ئويلايدۇ... يول توسقۇچى بۇلاڭچىلارغا، قاتىللارغا تېنىنى پارچىلاش ياكى كاللىسنى ئېلىش جازاسى بېرىشكە تېگىشلىك بولغاندەك، بارلىق جازانىخورلارغىمۇ تېنىنى پارچىلاش، كاللىسنى ئېلىش جازاسى بېرىش... چېكىرىدىن، دىندىن قوغلاپ چىقىرىش ياكى كاللىسنى ئېلىش كېرەك» (مارتىن لوتېرنىڭ «ۋەز سۆزلىگەندە جازانىخورلۇققا قارشى تۇرۇش توغرىلىق باستېرلارغا ئوقتۇرۇپ قويۇش كېرەك.» دېگەن كىتابى)

① «ئادام» دېگەن سۆز بۇ يەردە ئارزۇ-ئارمان، نەپىس دېگەن مەنىدە.—— تۈزگۈچىدىن

ئۇستەكلىرىنى كونا زاماندىكى پۇل غەملىگۈچىلەرنىڭ بىر تەرەپلىمىلىكى دەپ مەسخىرە قىلىدۇ. كلاسسىك كاپىتالىستلار شەخسىي ئىستېمالنى ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىگە خىلاپلىق قىلىدىغان جىنايەت، جۇغلاشقا قويۇلغان «چەك» دەپ ئەيىبلىدى. ھازىرقى كاپىتالىستلار بولسا جۇغلانمىنى ھۇزۇر-ھالاۋەت سۈرۈش «نەپسىنى يىغىۋالغانلىق»دەپ قارايدىغان بولدى. «پاھ ئۇنىڭدىكى ئىككى روھنىڭ بىر-بىرىدىن ئايرىلىپ كەتمەكچى بولۇۋاتقانلىقىنى كۆرمەمدىغان»[415] .

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ دەسلەپكى تارىخىي باسقۇچلىرىدا يەنى بىردىنلا بېيىپ كەتكەن كاپىتالىستلار شۇ باسقۇچلارنى ئايرىم-ئايرىم باشتىن كەچۈرىدىغان تارىخىي باسقۇچتا بېيىش ئىستىكى ۋە ئاچكۆزلۈك مۇتلەق ئارزۇ-ئىستەك سۈپىتىدە ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرىدۇ. ئەمما كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىلگىرىلىشى راھەتپاراغەتلىك بىر دۇنيا يارىتىپلا قالماي، پۇرسەت ۋە ئامانەتدەرز ئىشلىرىنىڭ راۋاجلىنىشىغا ئەگىشىپ، ئۇشتۇمتۇت بېيىپ كېتىشنىڭ مىڭلىغان-ئونمىڭلىغان مەنبەسىنى ئېچىپ بېرىدۇ. ئادەتتىكە ئايلىنىپ كەتكەن بەتخەجلىك مۇئەييەن تەرەققىيات باسقۇچلىرىدا بايلىقنى كۆز-كۆز قىلىپ ئىناۋەتلىك قەرزنى قولغا كەلتۈرۈشتە ۋاستە بولۇپ قالىدۇ، ھەتتا بەزى «شورپىشانە» كاپىتالىستنىڭ تىجارىتىدىكى بىر خىل زۆرۈرىيەتكە ئايلىنىپ قالىدۇ. زىبۇ-زىننەت بۇيۇملىرى كاپىتالنىڭ ئۇلپەتچىلىك خىراجىتىگە كىرگۈزۈلىدۇ. ئۇلاردىن باشقا، كاپىتالىستنىڭ بايلىقىنىڭ كۆپىيىشى پۇل غەملىگۈچىلەرنىڭكىدەك شەخسىي ئەمگىكى ۋە شەخسىي ئىستېمالىدىكى تېجەشلىكى بىلەن نىسبەتلىك بولماستىن، ئەكسىچە باشقىلارنىڭ ئەمگەك مېۋىسىنى شىلىۋېلىش ۋە ئىشچىلارنى تۇرمۇشنىڭ بارلىق ھۇزۇر-ھالاۋەتلىرىدىن مەھرۇم قىلىش دەرىجىسى بىلەن نىسبەتلىك بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا كاپىتالىستلارنىڭ بەتخەجلىكى شاللاق فېئوداللارنىڭ بەتخەجلىكىدەك ئوچۇقتىن-ئوچۇق بولمايدۇ،



ئەكسىچە شۇ بەتخەجلىكنىڭ ئارقىسىغا ھامان ئەڭ ئېپلاس ئاچكۆزلۈكى ۋە تولىمۇ ئېھتىيات بىلەن باش قاتۇرۇشلىرى يوشۇرۇنغان بولىدۇ؛ شۇنداقتىمۇ، كاپىتالىستلارنىڭ بەتخەجلىكى جۇغلانمىسى بىلەن ئوخشاش ئېشىپ بارىدۇ، بۇلار بىر-بىرىگە دەخلى قىلمايدۇ. شۇڭا، كاپىتالىستلارنىڭ ئالىي تەبىئىيتىدە جۇغلاش ئىستىكى بىلەن راھەتپاراغەت كۆرۈش ئىستىكى ئوتتۇرىسىدا فائۇستچە ئاجايىپ توقۇنۇشلار كۆرۈلۈشكە باشلايدۇ.

ئايكىن دوختۇر 1795-يىلى ئېلان قىلغان ئەسىرىدە مۇنداق دېگەن:

«مانچېستېردىكى سانائەتنى تۆت دەۋرگە بۆلۈشكە بولىدۇ. 1-دەۋر زاۋۇت خوجايىنلىرى تۇرمۇشنى قامداش ئۈچۈن جاپالىق ئىشلەشكە مەجبۇر بولىدۇ».

ئۇلار بايلىق توپلاپ بېيىشتا، بولۇپمۇ پەرزەنتلىرىنى شاگىرتلىققا تۇتۇپ بەرگەن ئاتا-ئانىلارنى يۇنۇشقا تايىنىدۇ، ئۇ ئاتا-ئانىلار پەرزەنتلىرى ئۈچۈن ناھايىتى كۆپ ھەق تۆلەشكە، شاگىرت باللار بولسا ئاچ-يالىڭاچلىقنىڭ ئازابلىرىغا بەرداشلىق بېرىشكە مەجبۇر بولاتتى، يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇ زامانلاردا ئوتتۇرىچە پايدا ناھايىتى ئاز بولغاچقا، كۆپرەك جۇغلاش ئۈچۈن قاتتىق ئىختىساتچىل بولۇشقا توغرا كېلەتتى. شۇڭا، زاۋۇت خوجايىنلىرى پۇل غەملىگۈچىلەرگە ئوخشاش كۈن كەچۈرەتتى، ھەتتا ئۆسۈمنى خەجلەشكىمۇ كۆڭلى ئۇنىمايتتى.

«2-دەۋردە ئۇلار ئازدۇر-كۆپتۇر پۇل-مال تېپىشقا باشلىغان بولسىمۇ، يەنىلا ئىلگىرىكىدەك جاپالىق ئەمگەكنى تاشلىمىدى»—— چۈنكى قۇللارنى نازارەت قىلغۇچىلار بىلگەنگە ئوخشاش، ئەمگەكچىنى بىۋاستە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ئۈچۈن ئەجىر سىڭدۈرمىسە بولمايتتى، «ھەمدە ئىلگىرىكىدەكلا ئاددىي-ساددا ياشىدى»... 3-دەۋردە بولسا كەيپ-ساپا سۈرۈشكە باشلىدى، ھەر قايسى كارخانىلار پادىشاھلىقنىڭ ھەر قايسى سودا شەھەرلىرىگە تىجارەتنى كېڭەيتىش ۋە

ئىش-ئوقەت تېپىپ كېلىشكە «ئاتلىق مال ساتقۇچىلار»نى ئەۋەتىدىغان بولدى. 1690-يىلدىن ئىلگىرى 3-4 مىڭ فوند ستېرلىڭ كاپىتالغا ئىگە بولغانلار ئىنتايىن ئاز بولۇشى، ھەتتا بولماسلىقىمۇ مۇمكىن ئىدى. ئەمما تەخمىنەن شۇ مەزگىلدە، ياكى ئۇنىڭدىن سەل كېيىنرەك زاۋۇت خوجايىنلىرى ئازدۇر-كۆپتۇر پۇل جۇغلاپ ئىلگىرىكى ياغاچ ياكى كېسەك ئۆيلىرىنىڭ ئورنىغا تاش ئۆي سېلىشقا باشلىدى... بىراق 18-ئەسىرنىڭ بېشىدىكى نەچچە ئون يىلدا مانچېستېردىكى زاۋۇت خوجايىنلىرى مېھمانلىرىنى گەرچە ئېسىل چەت ئەل ۋىنوسى بىلەن كۈتۈۋالسا، شۇئان بارلىق خولۇم-خوشنىلىرىنىڭ ئەيىبلەشلىرىگە ۋە سۆز-چۆچەكلىرىگە قالاتتى».

ماشىنا ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش بارلىققا كېلىشتىن ئىلگىرى زاۋۇت خوجايىنلىرى كەچتە مېھمانسارايلارغا ئولتۇرۇشقا بارسا بىر ئىستاكان مېۋە شەربىتى ھارىقىغا 6 پېنستىن، بىر پاشكا تاماكىغا 1 پېنستىن ئارتۇق پۇل خەجلىمەيتتى. 1758-يىلىغا كەلگەندىلا، دەۋر بۆلگۈچ خاراكتېرگە ئىگە ئىشلار كۆرۈلۈشكە باشلىدى، كىشىلەر «ئەمەلىي تىجارەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئادەملەرنىڭ ئۆز پەيتۇنىدا ئولتۇرىدىغان بولغانلىقى»نى تۇنجى قېتىم كۆردى! «4-دەۋر» يەنى 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرقى 30 يىلى «كەيىپ-ساپا سۈرۈش نەپسى يوغىناپ، ھەشەمەتچىلىك قىلىش تازا ئەۋج ئالغان» دەۋر بولۇپ، بۇنىڭدا تىجارەتنى كېڭەيتىشكە تايىنىشقا توغرا كەلدى.(35) ئاقكۆڭۈل ئايكىن دوختۇر ئەگەر ھازىر مانچېستېردا تىرىلىپ قالالىغان بولسا يەنە نېمىلەرنى دەر ئىدى-ھە!

جۇغلا-ھە، جۇغلا! مانا بۇ مۇسا ۋە پەيغەمبەردۇر![416] «ئېھتىياتچانلىق-ئىشچانلىق ماددىي بايلىق يارىتىدۇ، ئىقتىسادچىلىق-تېجەشلىك ئۇنى جۇغلايدۇ».(36) شۇڭا، تېجە-ھە، يەنە تېجە! قوشۇمچە قىممەت ياكى ئۇشۇق مەھسۇلاتنىڭ زور بىر قىسمىنى ئامالنىڭ بارىچە قايتىدىن كاپىتالغا ئايلاندۇر! ، كلاسسىك

(35) ئايكىن دوختۇر، «مانچېستېر شەھىرىنىڭ سىرتىدىكى 30—40 چاقىرىملىق شەھەر ئەتراپى رايونى» 1795-يىل لوندون نەشرى، 181-بەت ۋە كېيىنكى بەتلىرىگە قاراڭ.

(36) ئادام سمىت «دۆلەت بايلىقى توغرىسىدا» 2-توم 3-بابىدىن.



ئىقتىسادشۇناسلار بۇرژۇئازىيە دەۋرىنىڭ تارىخىي بۇرچىنى «جۇغلاش ئۈچۈن جۇغلاش، ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش» دەيدىغان فورمۇلا بىلەن ئىپادىلىگەن. ئۇنىڭدا بايلىق ئاپىرىدە بولۇۋاتقان چاغدىكى ئازاب ھەرگىز تۆۋەن مۆلچەرلەنمىگەن(37)، ئەمما تارىخىي مۇقەررەرلىككە ئاھۇ-پەرياد ئۇرۇپ، كۆز يېشى قىلغانىنىڭ نېمە پايدىسى بار؟ كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ قارىشىچە، پرولېتار قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان، كاپىتالىستلار بولسا قوشۇمچە قىممەتنى ئۈستىلمە كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغان ماشىنىدىن ئىبارەت. ئۇلار كاپىتالىستلارنىڭ تارىخىي فۇنكسىيىسىگە ئىنتايىن جىددىي قارايدۇ. مالتۇس كاپىتالىستلارنى ئىچكى دۇنياسىدىكى راھەت-پاراغەت كۆرۈش ئىستىكى بىلەن بېيىش ئىستىكى ئوتتۇرىسىدىكى ئېچىنىشلىق توقۇنۇشلاردىن قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن، شۇ ئەسىرنىڭ 20 -يىللىرىنىڭ بېشىدا مۇنداق بىر ئىش تەقسىماتىنى قوغدىغان: ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئەمەلىي شۇغۇللىنىدىغان كاپىتالىستلارغا بايلىق جۇغلاش ۋەزىپىسىنى، قوشۇمچە قىممەت تەقسىم قىلىشىدىغان يەنە بىر قىسىم كىشىلەرگە، مەسىلەن، يەر ئاقسۆڭەكلىرىگە، دۆلەت ۋە دىنىي جەمئىيەتلەردىن مائاش ئالىدىغان...لارغا پۇل خەجلەش ۋەزىپىسىنى يۈكلىگەن. ئۇ: «سەرپ قىلىش ئىستىكى بىلەن جۇغلاش ئىستىكىنى ئايرىۋەتكەن ياخشى» دېگەن(38). راھەت-پاراغەت كۆرۈپ كەيىپ-ساپا سۈرۈشنى ئادەتكە ئايلاندۇرۇۋالغان ۋە ئىلپەتچىلىككە بېرىلىپ كەتكەن جاناب كاپىتالىستلار بۇنىڭغا نارازى بولۇپ، ئىختىيارسىز چوقان

(37) ج.ب. ساي: «بايلار مەبلەغنى نامراتلارنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە توپلايدۇ»[417]. «رىم پرولېتارلىرى پۈتۈنلەي دېگۈدەك جەمئىيەتكە تايىنىپ ياشايدۇ،... شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، ھازىرقى زامان جەمئىيىتى پرولېتارلارغا تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، پرولېتارلارنىڭ ئاشۇ بىر قىسىم ئەمگەك ھەققىنى تارتىۋېلىش ھېسابىغا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىساد ھەققىدە ئومۇمىي بايان» 1-توم 24-بەت)

(38) مالتۇس «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 325-، 326-بەتلەرگە قاراڭ.

كۆتۈرۈشكەن. ئۇلارنىڭ جارچىسى رىكاردو تەرەپدارلىرىدىن بىرى جار سېلىپ: مالتۇس ئەپەندىنىڭ كۆپ سوممىلىق يەر ئىجارىسى، كۆپ سوممىلىق باج دېگەنلەرنى تەرغىپ قىلىشى ئەجەبا ئۇنۇمسىز ئىستېمالچىلارنى سانائەتچىلەرگە ئۈزلۈكسىز تۈرتكە قىلدۇرۇش ئۈچۈنمىكىنا! دەيدۇ. ۋاھالەنكى، شوئاردا كۆز-كۆز قىلىنغىنى ئىشلەپچىقىرىش، كۆلىمى ئۈزلۈكسىز كېڭىيىۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش، ئەمما:

«بۇ جەرياننى ئىشلەپچىقىرىشنى ئىلگىرى سۈرىدۇ دېگەندىن كۆرە ئىشلەپچىقىرىشقا توسالغۇ بولىدۇ دېگەن تۈزۈك. ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر قىسىم ئادەملەرنىڭ بىكار تەلەپ تۇرمۇش كەچۈرۈشى بىر قىسىم ئادەملەرگە تۈرتكە بولۇش ئۈچۈنلا دېيىشمۇ ئادالەتسىز گەپ بولدى. كېيىنكىسىنىڭ مىجەز-خاراكتېرىدىن ئالغاندىمۇ ئۇلار شۇنداق قىلىشقا مەجبۇرلانسا ئوخشاشلا ئىشنى بىر باشقا ئېلىپ چىقالايتتى»(39) .

گەرچە ئۇ سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ قاچىسىدىكى شورپىنى سۈمۈرۈۋېلىشتەك ئۇسۇل ئارقىلىق سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ كاپىتال، بايلىق جۇغلىشىغا تۈرتكە بولۇشىنىڭ ئادەتسىزلىك ئىكەنلىكىنى بىلسىمۇ، «ئىشچىلارنى يەنىمۇ تىرىشىپ ئىشلەيدىغان قىلىش»ئۈچۈن، مائاشنى ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈرۈش كېرەك دەپ قارىغان. بېيىش يولىنىڭ ھەقسىز ئەمگەكنى ئىگىلىۋېلىشتىن ئىبارەت بولىدىغانلىقىنى ئەزەلدىن يوشۇرمىغان.

«ئىشچىلارنىڭ ئېھتىياجىنىڭ ئېشىشى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك مېۋىسىنىڭ ئاز بىر قىسمىنى ئۆزلىرى ئېلىپ، كۆپ قىسمىنى خوجايىنلىرىغا قالدۇرۇشقا رازى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈشتىن باشقا نەرسە ئەمەس؛ ئەگەر بەزىلەر ئىستېمالنىڭ (ئىشچىلار ئىستېمالىنىڭ) كېمىيىپ كېتىشى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىپ كېتىش (بازارلاردا تاۋارلار كۆپىيىپ، ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى) ھادىسىسىنى پەيدا قىلىدۇ دېسە، ئۇنىڭغا مەن ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى ھادىسىسى كۆپ

---

(39) «مالتۇس ئەپەندى يېقىندىن بېرى تەشەببۇس قىلىپ كېلىۋاتقان ئېھتىياجنىڭ خاراكتېرى ۋە ئىستېمالنىڭ زۆرۈرلۈكىنىڭ قائىدىسى توغرىسىدا» 67-بەت.



سوممىلىق پايدا دېگەن سۆزگە مەنىداش سۆز دەپلا جاۋاب بېرىمەن، خالاس.»(40)

ئىشچىلاردىن تالان-تاراج قىلىپ كېلىنگەن مال دۇنيا سانائەت كاپىتالىستلىرى بىلەن بىكار تەلەپ يەر ئىگىلىرىگە قانداق تەقسىم قىلىنغاندا جۇغلىنىشقا پايدىلىق بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت قىرائەتخانىچە بەس مۇنازىرە «ئىيۇل ئىنقىلابى»[418] بىلەن بېسىقىپ قالدى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇزاق ئۆتمەي شەھەر پرولېتارلىرى لىئوندا ئاگاھلاندۇرۇش سىگنالىنى ياڭراتتى، يېزا پرولېتارلىرى بولسا ئەنگلىيىدە كۆرەشكە ئاتلاندى[419] . دېڭىز بوغۇزىنىڭ بۇ قىرغىقىدا ئوۋېنىزم، ئۇ قىرغىقىدا بولسا سېن-سىمونىزم ۋە فورىيېزم تارقىلىشقا باشلىدى. چاكىنا ئىقتىسادشۇناسىنىڭ ۋاقتى توشتى. ناسسۇ ۋ. سېنيور مانچېستېردا كاپىتال پايدىسى (جۈملىدىن ئۆسۈمى) ھەقسىز «ئاخىرقى 12 سائەتلىك ئىش ۋاقتى»نىڭ مەھسۇلى ئىكەنلىكىنى ① بايقاشتىن دەل بىر يىل ئىلگىرى پۈتۈن دۇنياغا باشقا بىر نەرسىنى بايقىغانلىقىنى جاكارلاپ، تەنتەنىلىك ھالدا «ئىشلەپچىقىرىش قورالى دەپ قارالغان كاپىتال دېگەن سۆزنىڭ ئورنىغا نەپسىنى يىغىش دېگەن سۆزنى قويىمەن»(41) دېگەنىدى. بۇ ھەقىقەتەن چاكىنا

---

(40) «مالتۇس ئەپەندى يېقىندىن بېرى تەشەببۇس قىلىپ كېلىۋاتقان ئېھتىياجنىڭ خاراكتېرى ۋە ئىستېمالنىڭ زۆرۈرلۈكىنىڭ قائىدىسى توغرىسىدا» 59-بەت.

(41) سېنيور «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئاساسىي قائىدىسى»، ئارۋېن تەرجىمىسى، 1836-يىل پارىژ نەشرى، 309-بەت. كونا كلاسسىك ئېقىم ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ قارىشىچە بۇ بەكمۇ چەكتىن ئاشۇرۇۋېتىلگەن. «سېنيور ئەپەندى ئەمگەك ۋە نەپسىنى يىغىش دېگەن سۆزلەرنى ئەمگەك ۋە كاپىتال دېگەن سۆزلەرنىڭ ئورنىغا قويۇۋاپتۇ...، نەپسىنى يىغىش دېگەن سۆز نوقۇللا ئىنكار قىلىشتىن ئىبارەت. پايدىنىڭ مەنبەسى نەپسىنى يىغىش ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلگەن كاپىتالنىڭ ئىشلىتىلىشىدۇر» (جون كازنوف ئۆزى نەشر قىلغان مالتۇسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەبىرى»گە قوشقان ئىزاھى. 1853-يىل لوندون نەشرى، 130-بەت) جون ستۇئارت مىل ئەپەندى ئۇنىڭ ئەكسىچە بىر ياقتىن رىكاردونىڭ پايدا توغرىسىدىكى نەزەرىيەسىنى كۆچۈرۈۋالسا،

---

① مۇشۇ تومنىڭ 421-422-بەتلىرىگە قاراڭ.——تۈزگۈچىدىن

ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ «بايقاش»لىرىنىڭ ھالقىپ ئۆتۈپ كەتكىلى بولمايدىغان بەلگىسى! خۇشامەتچىلىك سۆزلىرىنى ئىقتىسادشۇناسلىق ئورنىغا دەسسىتىشنىڭ تېپى مانا شۇنىڭدىنلا ئىبارەت. سېنيور بۇنىڭغا تەنبىھ بېرىپ: «ياۋايىلارنىڭ ئوقيا ياسىشى سانائەت بىلەن شۇغۇللىنىش ئۈچۈن بولسىمۇ، چەكلىمىنى يولغا قويمىغان»دېگەن. بۇلار شۇ زامانلاردىكى ئىجتىمائىي ھالەتتە ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ قانداق بولۇپ نېمە ئۈچۈن كاپىتالىستلارنىڭ «چەكلىمە»سى بولماي تۇرۇپمۇ ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈلگەنلىكىنى چۈشەندۈرىدۇ. «جەمئىيەت ئالغا باسقانچە چەكلىمە شۇنچە تەلەپ قىلىنىدۇ»(42) دېمەك باشقىلارنىڭ ئەمگىكى ۋە مەھسۇلاتىنى ئىگىلىۋېلىشنى كەسىپ قىلىۋاتقانلارنى چەكلەش شۇنچە تەلەپ قىلىنىدۇ. شۇنىڭدىن باشلاپ ئەمگەك جەريانىدىكى بارلىق شەرت-شارائىتلار شۇ پېتى كاپىتالىستلارنىڭ چەكلەش ھەرىكىتىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. دانلىق زىرائەتلەر ئوزۇقلىنىشقىلا ئەمەس، تېرىشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ، بۇ كاپىتالىستلارنىڭ نەپسىنى يىغىشى! ۋىنو بىر مەزگىلگىچە ساقلىنىپ ئېچىتىپ تەييارلىنىدۇ، بۇمۇ كاپىتالىستلارنىڭ نەپسىنى يىغىشى! (43) كاپىتالىستلار پار ماشىنىنى، پاختىنى، تۆمۈر يولنى،

---

بىر ياقتىن سېنيورنىڭ نەپسىنى يىغىش ھەققى نەزەرىيىسى» نى قوبۇل قىلدى. ئۇ گەرچە بارلىق دىئالېكتىكىنىڭ مەنبەسى بولغان گېگېلچە «زىددىيەت»تىن خەۋەرسىز بولسىمۇ، لېكىن تولۇق چاكىنا زىددىيەتلەرگە كەلگەندە تولىمۇ چوڭقۇر ئىدى.

2-نەشرىگە بېرىلگەن تولۇقلىما ئىزاھ: چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلار ئەزەلدىن تۆۋەندىكىدەك ئاددىي مۇلاھىزە يۈرگۈزۈپ باقمىغان: ئادەملەرنىڭ بارلىق ھەرىكىتىنى ئۇنىڭ ئەكىس ھەرىكىتىنىڭ «چەكلىنىشى» دېيىش قاراشقا بولىدۇ. تاماق يېيىش تاماق تەرك قىلىشنىڭ، مېڭىش تۇرۇشنىڭ، ئەمگەك قىلىش بىكارچىلىقنىڭ، بىكارچىلىق ئەمگەك قىلىشنىڭ چەكلىنىشىدۇر دېگەندەك. بۇ ئەپەندىلەر سپىنوزانىڭ «بەلگىلىمە ئىنكار قىلىش دېمەكتۇر»[420] دېگەن سۆزىنى ئوبدان ئويلىنىپ كۆرۈشى كېرەك.

(42)سېنيور «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئاساسىي قائىدىسى» 342-، 343-بەتلەر.

(43) ئەگەر ئۇستىلمە قىممەتنى دېمەيدىغان بولسا، ھېچكىم…بۇغدىينى تېرىپ بولۇپ ئېتىزدا بىر يىل توختىتىپ قويغاندەك، ۋىنونى ئورىدا يىللاپ ساقلىغاندەك… ئىش قىلماي،



ئوغۇتنى، پەيتۇنغا قاتىدىغان ئاتنى… سەرپ قىلىپ پۈتۈنلەي تۈگىتىۋەتمەستىن ياكى چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ گودەكلەرچە ئېيتقىنىدەك «ئۇلارنىڭ قىممىتى» نى زىبۇ-زىننەت بۇيۇملىرىغا ۋە باشقا ئىستېمال ماتېرىياللىرىغا ئايلاندۇرۇپ بۇزۇپ-چېچىپ تۈگىتىۋەتمەستىن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرىنى ئىشچىلارغا قەرزگە بېرىدۇ! »، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرى بىلەن ئەمگەك كۈچىنى بىرلەشتۈرۈپ كاپىتال قىلىپ قىممىتىنى ئاشۇرىدۇ. مانا بۇ كاپىتالىستلارنىڭ ئۆز نەپسىنى تالان-تاراج قىلىشىدۇر(44). كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ بۇ نۇقتىنى زادى قانداق قىلىپ ئىشقا ئاشۇرالايدىغانلىقى چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلار تا مۇشۇ كەمگىچە قاتتىق تۇتۇپ كېلىۋاتقان سىر. بەس، ئالەمنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقانلىقى ۋىشنو ئالدىدا ھازىرقى زامان گۇناھ يۇيغۇچى كاپىتالىستلارنىڭ ئۆز-ئۆزلىرىگە دۇئالتەگبىر ئوقۇشلىرىغا تايانغانلىقىدىن باشقا نەرسە ئەمەس[227]. جۇغلاشلا ئەمەس، بەلكى نوقۇل ھالدىكى «كاپىتالنى ساقلاپ قېلىشتىمۇ ئۈزلۈكسىز تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ كاپىتالنى يەپ-ئىشلىتىپ تۈگىتىشنىڭ ۋەسۋەسىلىرىنى يېڭىش تەلەپ قىلىنىدۇ»(45). شۇڭا ناھايىتى روشەنكى،

---

ئۇلارنى ياكى ئۇنىڭ قىممەتداشلىرىنى دەرھال ئىستېمال قىلىۋەتكەن بولار ئىدى( سكروپ «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىسى» ئا. پوتتېر تۈزگەن، 1841-يىل نيۇيورك نەشرى، 133-بەت.[421]

(44) «كاپىتالىستلار ئەگەر ئۆزلىرىنىڭ ئىش قوراللىرىنىڭ قىممىتىنى ئىستېمال بۇيۇملىرىغا ياكى زىبۇ-زىننەت بۇيۇملىرىغا ئايلاندۇرۇپ ئىشلىتىپ كەتمەي، ئىشلەپچىقىرىش قوراللىرىنى ئىشچىلارغا قەرزگە بەرسە، ئۆزلىرىنىڭ نەپسىنى يىغقانلىق ھېسابلىنىدۇ» (گ. د. مولىنار «ئىقتىسادشۇناسلىق ھەققىدە تەتقىقات» 36-بەت «قەرز بېرىش»دەيدىغان مۇشۇنداق سىپايە ئىبارە چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئۇنۇملۇك ئۇسۇلى بويىچە، سانائەت كاپىتالىستلىرى تەرىپىدىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىۋاتقان ياللانما ئىشچىلارنى كاپىتالىستلاردىن قەرز سورايدىغان سانائەت كاپىتالىستلىرى بىلەن بىر ئاياقتا ھەيدەش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن.

(45) كورسېل-سېناي «سودا-سانائەت كارخانىلىرى، يېزا ئىگىلىك كارخانىلىرى نەزەرىيىسى ۋە ئەمەلىيىتىدىن ئومۇمىي بايان ياكى كەسىپ قوللانمىسى» 20-بەت

كاپىتالىستلارنى مەسىلەك يولىدا پىدا بولۇشتىن ۋە ۋەسۋەسىدىن ئىنسانپەرۋەرلىك بىلەنلا قۇتۇلدۇرۇش ئۇسۇلى تېخى يېقىندىلا گېئورگى شتاتىدىكى قۇلدارلار قوللانغان ئۇسۇلغا ئوخشاش بولۇپ، قۇلدارلار قۇللۇق تۈزۈمىنى بىكار قىلىش[422] ئارقىلىق تەڭقىسلىقتىن قۇتۇلغان: نېگىر قۇللاردىن سوققۇۋالغان بارلىق ئوشۇق مەھسۇلاتلارنى شامپان هارىقىغا سەرپ قىلىۋەتكەن، ياكى يەنە بىر قىسمىنى تېخىمۇ كۆپ نېگىر ۋە يەرگە ئالماشتۇرغان بولسىمۇ.

ئىنتايىن پەرقلىق بولغان ئىقتىسادىي جەمئىيەت فورماتسىيىلىرىدە گەرچە دەرىجە جەھەتتىن پەرقلەنسىمۇ ئاددىيلا تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا يەنە كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئىستېمال ھەسسىلەپ ئېشىپ بارىدۇ، شۇڭا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلىنىدىغان مەھسۇلاتلارمۇ ھەسسىلەپ ئېشىپ بارىدۇ. ئەمما ئىشچىلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئۇلار ئارقىلىق يارىتىلغان مەھسۇلاتلار ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى تېخى كاپىتال شەكلىدە ئۇنىڭغا مۇخالىپ بولمىسىلا، بۇ جەريان كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ، شۇ سەۋەبتىن كاپىتالىستلارنىڭ فۇنكسىيىسى بولۇپمۇ ئىپادىلەنمەيدۇ(46). بىر نەچچە يىل بۇرۇن ئالەمدىن ئۆتكەن، خائىلېيبۇرى شەرقىي ھىندىستان ئىنستىتۇتىدا مالتۇستىن كېيىن سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقتىن دەرس بەرگەن رىچارد جونس بۇ نۇقتىنى ئىككى چوڭ پاكىت بىلەن ناھايىتى ئوبدان شەرھلىگەن. چۈنكى

(46) «مىللىي كاپىتالنىڭ ئىلگىرىلىشىگە ئەڭ ياردىمى تېگىدىغان بىر نەچچە خىل ئالاھىدە كىرىم بولۇپ، ئۇلار ئوخشىمىغان تەرەققىيات باسقۇچلىرىدا ئوخشىمايدۇ، شۇڭا مۇشۇنداق تەرەققىياتنىڭ ئوخشىمىغان باسقۇچلىرىدا تۇرۇۋاتقان دۆلەتلەردىمۇ ئوخشىمايدۇ… جەمئىيەتنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدا ئىش ھەققى ۋە يەر ئىجارىسىگە سېلىشتۇرغاندا، پايدا…ئانچە ئەھمىيەتلىك بولمىغان جۇغلانما مەنبەسى بولۇپ قالىدۇ …دۆلەتنىڭ ئەمگەك كۈچى ھەقىقىي يوسۇندا كۆرۈنەرلىك راۋاجلانغان چاغلاردا پايدىنىڭ جۇغلانما مەنبەسىلىك رولى ئىنتايىن مۇھىم بولۇپ قالىدۇ» (رىچارد جونس «مىللىي سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى»16ـ، 20ـ ۋە 21ـ بەتلەر)



ھىندىستان خەلقىنىڭ كۆپىنچىسى ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان دېھقانلار بولغاچقا، ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتلىرى، ئەمگەك ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئەزەلدىنلا «باشقىلارنىڭ كىرىمىدىن تېجىلىپ، ئالدىنئالا جۇغلىنىش جەريانىنى باشتىن كۆچۈرىدىغان فوند شەكلى»گە ئىگە ئەمەس ئىدى(47). يەنە بىر جەھەتتىن، ئەنگلىيە ھۆكۈمرانلىقى كونا تۈزۈمنى ئەڭ كىچىك بۇزغۇنچىلىقا ئۇچراتقان ئۆلكىدە دېھقانچىلىق قىلمايدىغانلارنى بايلار بىۋاستە ياللىۋالاتتى، ئۇلار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلارنىڭ ئېشىنچىسىنىڭ بىر قىسمى تارتۇق ياكى يەر ئىجارىسى شەكلىدە بۇ بايلارنىڭ قولىغا چۈشۈپ كېتەتتى. بۇ خىل ئوشۇق مەھسۇلاتلارنىڭ بىر قىسمىنى بايلار ماددىي نەرسىلەر شەكلىدە ئىستېمال قىلاتتى، يەنە بىر قىسمىنى ئىشچىلار ئۇلار ئۈچۈن زىبۇزىننەتلەرگە ۋە باشقا ئىستېمال بۇيۇملىرىغا ئايلاندۇرۇپ بېرەتتى، قالغان يەنە بىر قىسمى بولسا ئۆز قوراللىرىغا ئىگە ئىشچىلارغا ئىش ھەققى قىلىناتتى. بۇ يەردە گەرچە شۇنداق ئاجايىپ ئەۋلىيالار، تەرى سۆرۈن، قاپىقى يامان چەۋەندازلار① بولمىسىمۇ، «نەپسىنى يىغقان» كاپىتالىستلار ئارىلىشىۋالمىسىمۇ، ئىشلەپچىقىرىش ۋە كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئادەتتىكىدەك داۋاملىشىۋېرەتتى.

(47) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 36ـ بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر. {4ـ نەشرىدىكى ئىزاھات: بۇ خاتا بولۇپ قالغان ئوخشايدۇ، بۇ سۆزنىڭ مەنبەسى تېپىلمىدى. ف. ئې.}[49]

① دونكىخوتنى كۆرسىتىدۇ. ——تۈزگۈچىدىن

### 4. قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتال ۋە كىرىم نىسبىتىگە بۆلۈنۈشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان، ئەمما جۇغلانما مىقدارىنى بەلگىلەيدىغان بىر نەچچە خىل ئەھۋال: ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى؛ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى؛ ئىشلىتىلگەن ۋە ئىستېمال قىلىنغان كاپىتاللار ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنىڭ زورىيىشى؛ ئاۋانسلانغان كاپىتالنىڭ مىقدارى

قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتال ۋە كىرىمگە بۆلۈنۈش نىسبىتى بېكىتىلىپ بولغان دەپ قىياس قىلغاندا، جۇغلانغان كاپىتال مىقدارى قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارىغا باغلىق بولىدۇ. جۇغلانمىنىڭ 80%ى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇلدى، 20%ى ئىستېمال قىلىنىۋېتىلدى دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا جۇغلانغان كاپىتالنىڭ 2400 فوندستېرلىڭ ياكى 1200 فوندستېرلىڭ بولۇشىدا قوشۇمچە قىممەت ئومۇمىي مىقدارىنىڭ 3000 ياكى 1500 فوندستېرلىڭ ئىكەنلىكىگە قاراش كېرەك. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى بەلگىلەيدىغان بارلىق ئەھۋال جۇغلانما مىقدارىغىمۇ تەسىر كۆرسىتىدۇ. بۇ يەردە بىز بۇ ئەھۋاللار توغرىلىق ئومۇملاشتۇرۇپ چۈشەنچە بېرىمىز، بىراق بۇ چۈشەنچىمىز جۇغلاش جەھەتتە يېڭى كۆز قاراش بىلەن تەمىنلەش دائىرىسىدىلا چەكلىنىدۇ.

قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ ئالدى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىگە باغلىق بولىدىغانلىقى ھېلىمۇ ئېسىمىزدە.① سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقتا ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسىنىڭ بۇ خىل رولىغا ئىنتايىن ئەھمىيەت بېرىلىدۇ، شۇ

① مۇشۇ تومنىڭ 574-578-بەتلىرىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن



سەۋەبتىنمۇ بەزى چاغلاردا ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ يۇكسەلدۈرۈلۈشى سەۋەبلىك پەيدا بولغان جۇغلاش سۈرئىتىنىڭ تېزلىشىشىدەك ئەھۋال بىلەن ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنىڭ كۈچەيتىلىشى سەۋەبلىك پەيدا بولغان جۇغلاش سۈرئىتىنىڭ تېزلىشىشىدەك ئەھۋال ئوخشاش قىلىپمۇ قويۇلىدۇ(48). قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشى بايان قىلىنغان ئاشۇ بىر نەچچە ماقالىدە بىز ھەمىشە مائاش ھېچبولمىغاندا ئەمگەك كۈچى قىممىتى بىلەن تەڭ بولىدۇ دەپ قىياس قىلدۇق. بىراق مائاشنى زورمۇزور بۇ قىممەتتىنمۇ تۆۋەنلىتىۋېتىش ئەمەلىي ھەرىكەتتە ئىنتايىن مۇھىم رول ئوينايدۇ، شۇڭا بۇنى ئانچە‌مۇنچە تەكشۈرۈپ قويمايمۇ تۇرالمايمىز. مۇئەييەن چەكتە بۇ ئەمەلىيەتتە ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر ئىستېمال فوندىنى كاپىتالنىڭ جۇغلانما فوندىغا ئايلاندۇرۇۋېتىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ج. س. مىل مۇنداق دەيدۇ:

«مائاشتا ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بولمايدۇ؛ ئۇ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ باھاسى: مائاش تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ئەمگەكنىڭ ئۆزى بىلەن بىرگە قاتناشمايدۇ، بۇ خۇددى ماشىنىنىڭ باھاسىنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ماشىنا بىلەن بىرگە قاتناشمايدىغانلىقىغا ئوخشايدۇ. ئەگەر ئەمگەككە

(48) «رىكاردو: ‹جەمئىيەت تەرەققىياتىنىڭ ئوخشىمايدىغان باسقۇچلىرىدا كاپىتالنىڭ ياكى ئەمگەكتىن پايدىلىنىش (ئەمگەكنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش) ۋاسىتىلىرىنىڭ جۇغلىنىشى تېزمۇ بولىدۇ، ئاستىمۇ بولىدۇ، بىراق تېز-ئاستا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، مۇقەررەر يوسۇندا ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىغا باغلىق بولىدۇ. ئومۇمەن ئېيتقاندا، تۇپرىقى مۇنبەت جايلارنىڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئەڭ يۇقىرى بولىدۇ› دەيدۇ. ناۋادا بۇ يەردە دېيىلىۋاتقان ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ھەر بىر مەھسۇلاتتىكى شۇ مەھسۇلاتنى ئۆز قولى بىلەن ئىشلەپچىقارغۇچىغا تەئەللۇق بولغان ئەڭ ئاز بىر قىسمىنى كۆرسىتىدىغان بولسا، ئۇنداقتا بۇ سۆز مەنىداش سۆزلەرنىڭ تەكرارلىنىشىدىن ئىبارەت بولۇپ قالىدۇ، چۈنكى قالغان قىسمى بىر فوند بولۇپ شەكىللىنىدۇ، ئۇنىڭ خوجىسى خوش بولسىلا كاپىتال جۇغلاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما تۇپرىقى ئەڭ مۇنبەت جايلارنىڭ كۆپىنچىسىدە بۇنداق ئەھۋال بولمايدۇ» («سىياسىي ئىقتىسادتىكى بىر قانچە سۆز توغرىسىدا بەس-مۇنازىرىگە باھا» 74-بەت)

سىتىۋالمايمۇ ئېرىشكىلى بولىدىغان بولسا ماڭاش ئۇشۇقچە نەرسە بولۇپ قالىدۇ(49).

بىراق ئىشچىلار ناۋادا ھاۋاغىلا تايىنىپ ياشىيالايدىغان بولسا، ئۇلارنى ھەر قانداق باھادىمۇ سېتىۋالغىلى بولماس ئىدى. شۇڭا، ئىشچىلارنىڭ بىرەر سىنتىمۇ سەرپ قىلماسلىقى ماتېماتىكا مەنىسىدىكى لىمىت ھېسابلىنىدۇ:گەرچە تەدرىجىي يېقىنلىشىۋاتقان بولسىمۇ مەڭگۈ يەتكىلى بولمايدۇ. كاپىتالنىڭ دائىملىق يۈزلىنىشى ئىشچىلارنى ئەنە شۇنداق بىر سىنتىمۇ سەرپ قىلمايدىغان دەرىجىگە چۈشۈرۈپ قويۇشتىن ئىبارەت. مەن قاچانلا بولسا 18-ئەسىردىكى مەشھۇر يازغۇچى، «ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە سودا توغرىسىدا» دېگەن ئەسەرنىڭ ئاپتورىنى① نەقىل كەلتۈرۈپ تۇرۇپ ئەنگلىيىنىڭ ئەڭ زور تارىخىي ۋەزىپىسى ئەنگلىيىنىڭ ماڭاش سەۋىيىسىنى فرانسىيە ۋە گوللاندىيىنىڭ سەۋىيىسىگە چۈشۈرۈش، خالاس دېگەنىدىم، بىراق ئۇ ئەنگلىيە كاپىتالى روھىنىڭ چوڭقۇر جايلىرىدىكى سىرنى ئېچىۋەتتى(50). مەسىلەن، ئۇ ساددىلىق بىلەن مۇنداق دېدى:

(49) ج. س. مىل «سىياسىي ئىقتىسادتىكى ھەل قىلىشقا تېگىشلىك بەزى مەسىلىلەر توغرىسىدا» 1844-يىل لوندون نەشرى، 90-، 91-بەتلەر.

(50) «ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە سودا توغرىسىدا». 1770-يىل لوندون نەشرى، 43- ۋە 44-بەتلەر. ئەنگلىيىدە چىقىدىغان «تايمىس گېزىتى» مۇ 1866-يىل 12-ئاي ۋە 1867-يىل 1-ئايدا ئەنگلىيە كان خوجايىنلىرىنىڭ كۆڭلىدىكىنى يۇقىرىقى نەقىلگە ئوخشىتىپ ماقالە ئېلان قىلغان، ماقالىدە بېلگىيە كانچىلىرىنىڭ بەختلىك تۇرمۇشى، ئۆز «خوجايىن»لىرى ئۈچۈن ياشاشتا مۇتلەق زۆرۈر بولغان نەرسىلەرنىلا تەلەپ قىلىدىغانلىقى ۋە تەلەپ قىلغان شۇ نەرسىلەرگە ئېرىشىدىغانلىقى قاتارلىقلار سۈرەتلەنگەن. بېلگىيە ئىشچىلىرى يەتكىچە جەبىر-جاپا چېكىۋاتقان بولسىمۇ، «تايمىس گېزىتى» دە نەمۇنىلىك ئىشچىلار قىلىپ تەسۋىرلەنگەن! 1867-يىلى 2-ئايدا بېلگىيە كانچىلىرى يۇقىرىقىدەك تەسۋىرلەشلەرگە مارشىېنى دېگەن جايدىكى ئىش تاشلىشى ئارقىلىق جاۋاب بەردى. بىراق بۇ قېتىمقى ئىش تاشلاش كۆرىشى پارتلاتقۇچ دورا ۋە مىلتىقلار بىلەن باستۇرۇۋېتىلدى [423].

① ج. كونىنگخامنى كۆرسىتىدۇ. — تۈزگۈچىدىن



«ئەگەر نامراتلىرىمىز (ئىشچىلارنى ئاتاشتىكى ئاتالغۇ) راھەت-پاراغەتلىك ياشاشنى ئويلايدىغان بولسا… ئۇلارنىڭ ئەمگىكى ئىنتايىن قىممەت بولۇپ كەتكەن بولار ئىدى…ئىشخانا قول سانائەت ھۈنەرۋەنلىرىمىزنىڭ ئىستېمالىدىكى ئادەم چۆچىگىدەك دەرىجىدىكى ئاجايىپ ئېسىل نازۇنېمەت ۋە ھاراق-شاراپ، تاماكا دېگەندەكلەرنى ئويلاپ كۆرسەكلا كۇپايە» دېگەن(51).

ئۇ يەنە شىمالىي ئامپتون ۋىلايىتىدىكى بىر زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ماقالىسىنى نەقىل كەلتۈرگەن، بۇ خوجايىن ماقالىسىدە تەگرىگە نالە قىلىپ:

«ئەمگەك فرانسىيىدە ئەنگلىيىدىكىدىن توپتوغرا ئۈچتىن بىر قىسىم ئەرزانكەن، چۈنكى فرانسىيىدىكى نامراتلار ئەمگەكنىڭ ئېغىرلىقىغا باقماي ناھايىتى غورىگۆل ئۆزۈۋقلىنىدىكەن، ئاساسلىق يېمەكلىكى بولكا، مېۋەچېۋە، يېشىل كۆكتات، قۇرۇتۇلغان بېلىق بولۇپ، گۆشنى كەمدىن كەم يەيدىكەن، بۇغداينىڭ باھاسى ئۆرلەپ كەتكەن چاغلاردا بولكىلارنىمۇ بەك ئاز يەيدىكەن، دېگەن»(52). بۇ ماقالىنىڭ مۇئەللىپى يەنە ئۇلاپلا: «ئۇلار ئۇسسۇزلۇققا قايناقسۇ ياكى تۆۋەن گرادۇسلۇق ھاراق ئىچىدىكەن. شۇڭا ئۇلارنىڭ سەرپىياتى ئەمەلىيەتتە ئىنتايىن ئاز بولىدىكەن… بۇنداق دەرىجىگە يېتىش ئەمەلىيەتتە ناھايىتى تەس، ئەمما يەتكىلى بولمايمۇ قالمايدۇ، فرانسىيە ۋە گوللاندىيىدە مەۋجۇت بۇ ئەھۋاللار بۇ نۇقتىنى كىشىنى قايىل قىلارلىق دەرىجىدە ئىسپاتلىدى» دېگەن(53).

(51) «ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە سودا توغرىسىدا» 1770-يىل لوندون نەشرى، 44- ۋە 46-بەتلەر.

(52) شىمالىي ئامپتون ۋىلايىتىدىكى بۇ زاۋۇت خوجايىنى تەقۋادارلارچە ئالدامچىلىق قىلغان، ئۇنىڭ بۇ جىنايەتنى سادىر قىلىشى قەلبىدىكى توقۇنۇشتىن بولغاچقا كەچۈرۈشكە بولىدۇ. ئۇ كۆرۈنۈشتە ئەنگلىيە بىلەن فرانسىيىنىڭ ئىشخانا قول سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالىنى سېلىشتۇرغاندەك قىلسىمۇ، بىراق كېيىن بويىنغا ئالغىنىدەك، بۇ ماقالىدىكى نەقىلدە ئۇ فرانسىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنى تەسۋىرلىگەن!

(53) «ھۈنەرۋەنچىلىك ۋە سودا توغرىسىدا» 1770-يىل لوندون نەشرى، 70- ۋە 71-بەتلەر. 3-نەشرىدىكى ئىزاھاتتا: شۇنىڭدىن كېيىن دۇنيا بازارلىرىدا رىقابەت يۈز بەرگەچكە ئالغا قاراپ زور بىر قەدەم تاشلىدۇق. پارلامېنت ئەزاسى ستاپلېتون ئۆز سايلىغۇچىلىرىغا: «ئەگەر جۇڭگو بۈيۈك سانائەت دۆلىتى بولۇپ قالىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا ياۋروپا ئىشچىلىرى ئاھالىسىگە تۇرمۇش سەۋىيىسىنى رەقىبلىرىنىڭ سەۋىيىسىگە چۈشۈرمەكتىن باشقا يول يوق، ئۇنداق قىلمىسا مەن ئۇلارنىڭ رىقابەتنى قانداق داۋاملاشتۇرالايدىغانلىقىنى بىلەلمەيمەن» دېگەن» («تايمىس گېزىتى» نىڭ 1873-يىل 9-سېنتەبىردىكى سانىدا «ھازىر ئەنگلىيە كاپىتالى يېتىشكە تەشنا بولۇۋاتقان نىشان بەنىلا چوڭ قۇرۇقلۇقتىكى ماڭاش بولماستىن، بەلكى جۇڭگودىكى ماڭاش» دېيىلگەن.

20 يىلدىن كېيىن، ئامېرىكىلىق ئاقسۆڭەك ئالدامچى بېنجامىن تومپسون( لامېفورد گراف دەپمۇ ئاتىلىدۇ) بىر خىل مېھرىبانلىق لۇشيەنىگە ئەمەل قىلىپ، پەرۋەردىگار بىلەن كىشىلەرنى ئوخشاش رازى قىلدى. ئۇنىڭ «ماقالىلەر توپلىمى»نى تاماق تىزىملىكى دېيىشكە بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭدا ئىشچىلارنىڭ دائىملىق قىممەتلىك يېمەكلىكلىرى ئورنىغا دەسسىتىلىدىغان تۈرلۈك يېمەكلىكلەرنى تەييارلاش ئۇسۇللىرى تونۇشتۇرۇلغان. قېنى ئەمىسە، كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان بۇ «پەيلاسوپ»نىڭ ئاجايىپ مۆۋەپپەقىيەتلىك چىققان تاماق تىزىملىكىگە كۆز يۈگۈرتۈپ باقايلى:

«بەش قاداق ئارپا، بەش قاداق كۆممە قوناق، ئۈچ پېنسلىق كۆك بېلىق، بىر پېنسلىق تۇز، بىر پېنسلىق ئاچچىقسۇ، ئىككى پېنسلىق قارمۇچ ۋە يېسۋىلەك، جەمئىي $20\frac{3}{4}$ پېنس، بۇلاردىن 64 ئادەمگە يېتەرلىك شورپا تەييارلىغىلى بولىدۇ، ئەگەر ئاشلىق باھاسى نورمال بولسا، شورپىنىڭ خىراجىتىنى ھەر بىر ئادەمگە 1/4 پېنستىن توغرا كەلگىدەك دەرىجىگە چۈشۈرگىلى بولىدۇ.»(54)

(54) بېنجامىن تومپسون «سىياسەت، ئىقتىساد، پەلسەپىگە ئائىت ماقالىلەر توپلىمى» (3-توملۇق) 1796-يىلدىن 1802-يىلغىچە بولغان ئارىلىقتىكى لوندون نەشرى 1-توم 294-بەت. سىر ف. م. ئېدېن «كەمبەغەللەرنىڭ ئەھۋالى، ياكى ئەنگلىيە ئەمگەكچى سىنىپىنىڭ بويسۇندۇرۇلغان مەزگىلدىن ھازىرغىچە بولغان تارىخى» دېگەن كىتابىدا كەمبەغەللەر ھۆنەر ئۆگىنىش ئورنى مەسئۇللىرىغا لامېفوردنىڭ دىۋانىلەر شورپىسىنى كۈچەپ تونۇشتۇرغان ھەمدە ئەنگلىيە ئىشچىلىرىغا ئەيىبلەش تەلەپپۇزىدا: «شوتلاندىيىدە نۇرغۇن ئائىلە ئايلاپ-ئايلاپ تۇز سېلىنغان سۇلا ئىچىپ، سۇلۇ بىلەن ئارپا ئۇنى تامقىلا يەيدۇ، بۇغداي ئۇنى، قارا بۇغداي ئۇنى ۋە گۆش دېگەنلەرنى يىللاپ كۆرمەيدۇ. شۇنىڭدىمۇ ئۇلار يەنە شۇنداق ھۇزۇر ھېس قىلىدۇ» دېگەن (يۇقىرىقى كىتابنىڭ 1-توم 2-بۆلۈم 2-بابىنىڭ 503-بېتىگە قاراڭ.) 19-ئەسىردىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان «كۆرسەتمە»لەر پەيدا بولغان. مەسىلەن: «ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشلەپچىقىرىشلىرى قارا ئاشلىق ئارىلاشتۇرغان ئارىلاشما ئۇن تامقىنى يېمەيدۇ. مائارىپ بىر قەدەر ياخشى يولغا قويۇلغان شوتلاندىيىدە بۇنداق بىر تەرەپلىمە قاراش بولماسلىقى مۇمكىن» (مېدىتسىنا دوكتورى چارلىس ھ. پارىنىڭ «يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى، ئىجارىكەش دېھقانلار، يەرگە ئىگىدارلىق



كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ راۋاجلىنىشىغا ئەگىشىپ، تاۋارغا ساختىلىق ئىشلىتىش تومپسوننىڭ غايىسىنىمۇ ئارتۇقچە نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويدى(55).

18-ئەسىرنىڭ ئاخىرى ۋە 19-ئەسىرنىڭ باشلىرىدىكى نەچچە ئون يىلدا ئەنگلىيىدىكى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ۋە پومېشچىكلار مائاشنى زورلۇق بىلەن مۇتلەق ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈرۈۋەتتى، كۈنلۈكچىلەرگە ئىش ھەققى شەكلىدە بېرىدىغان پۇلنى ئەڭ تۆۋەن مائاش دەرىجىسىدىنمۇ تۆۋەنلىتىۋەتتى، كەم قىسمى ۋەخپىگە بېرىلگەن رايونلارنىڭ قۇتقۇزۇش فوندىدىن بېرىلدى. تۆۋەندىكى مىسال ئەنگلىيىدىكى دوبايېلارنىڭ مائاش نىسبىتىنى «قانۇنلۇق» بېكىتكەن چاغدىكى رەزىللىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ؛

«1795-يىلى پومېشچىكلار سپىنامران دېگەن جايدىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ مائاشىنى بېكىتىدىغان چاغدا، ئۆزلىرى چۈشلۈك تاماق يەپ بولغان بولسىمۇ، ئىشچىلارنىڭ چۈشلۈك تاماق يېيىشىنىڭ ھاجىتى يوق… دەپ قاراپ، سەككىز قاداق بىر ئۇنسىيە ئېغىرلىقتىكى بىر بولكا 1 شىللىڭغا سېتىلىدىغان چاغدا، ھەر بىر ئادەمنىڭ مائاشى 3 شىللىڭ بولۇشى كېرەك، بۇ خىل بولكىنىڭ باھاسى ئۆسكەن، ئەمما 1 شىللىڭ 5 پېنسقا يەتمەستە مائاشنى مۇۋاپىق ئۆستۈرۈشكە بولىدۇ. بولكىنىڭ باھاسى بۇنىڭدىنمۇ ئۆرلەپ كەتسە، تاكى 2 شىللىڭغا چىققانغا

قىلغۇچىلار ۋە دۆلەت جەھەتتىن ھازىر يۈرگۈزۈلۈۋاتقان ئاشلىق قانۇنىنىڭ زۆرۈرلۈكىگە نەزەر» 1816-يىل لوندون نەشرى، 68-، 69-بەتلەرگە قاراڭ). ئەمما بۇ پارىن ئەپەندى يەنە: ھازىر( 1815-يىل)قى ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ھال-ئەھۋالى ئىدېن دەۋرى (1797-يىل)دىكىدىن كۆپ بەتتەرلىشىپ كەتتى دەپ ھەسرەت چەككەن.

(55) تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ساختىلىق ئىشلىتىش توغرىسىدىكى پارلامېنت تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەڭ يېقىنقى تەكشۈرۈش دوكلاتىدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەنگلىيىدە ھەتتا دورىلارغا ساختىلىق ئىشلىتىشمۇ ئادەتتىكى ئىش، ئومۇمىي ئەھۋال بولۇپ قالغان. مەسىلەن، لوندوندىكى 34 دورا دۇكىنىدىن سېتىۋېلىنغان 34 تال ئەپيۇن ئەۋرىشكىسىنى خىمىيىلىك تەكشۈرگەندە 31گە كۆكنار بېشى، ئۇن، دەرەخ يېلىمى، سېغىز توپا، قۇم قاتارلىق نەرسىلەرنىڭ ئارىلاشتۇرغانلىقى، تېخى نۇرغۇنلىرىدا ھەتتا مورفىندىن زەررىچىمۇ يوقلۇقى ئاشكارىلانغان.

قەدەر ئىشچىلارنىڭ مائاشى نىسبەتەن بويىچە تۆۋەنلىتىلىشى كېرەك. بۇ چاغدا ھەر بىر ئادەمنىڭ يېمەكلىكى ئىلگىرىكىدىن بەشتىن بىر قىسىم ئازىيىدۇ» دەپ قارار چىقارغان.(56)

1814ـيىلى، ئىجارىكەش سوۋخوز ئىگىسى، ئامانلىق ساقلاش ئىشلىرىغا مەسئۇل سودىيە، نامراتلارنى قۇتقۇزۇش ئورنىنىڭ باش مەسئۇلى، مائاش تەڭشىگۈچى ئا. بېنبېتتىن يۇقىرى پالاتا تەكشۈرۈش كومىتېتى مۇنداق سورىغان:

«بىر كۈنلۈك ئەمگەكنىڭ قىممىتى بىلەن ۋەخپىگە بېرىلگەن رايونلار ئىشچىلارغا بېرىدىغان قۇتقۇزۇش پۇلى ئوتتۇرىسىدا مەلۇم نىسبەت بولامدۇ؟» ئۇ: «بولىدۇ، ھەر بىر ئائىلىنىڭ ھەر ھەپتىلىك كىرىمى تامدىكى مائاشىدىن ئېشىشى كېرەك، شۇڭا ھەر بىر ئادەمگە بىر گاللون( سەككىز قاداق 11 ئۇنسىيە) بولكا ۋە 3 پېنس تولۇقلاپ بېرىلىدۇ… مېنىڭچە، بىر ئادەمگە ھەپتىدە بىر گاللوندىن بولكا بولسا تۇرمۇشى قامدىلىپ كېتىدۇ؛ 3 پېنسقا كىيىم-كېچەك سېتىۋالىدۇ؛ ئەگەر ۋەخپىگە بېرىلگەن رايونلار ئۇلارغا كىيىم-كېچەك تارقىتىپ بېرىدىغان بولسا، بۇ 3 پېنس بېرىلمەيدۇ. بۇ چارە ۋىلتشىر ۋىلايىتىنىڭ غەربىي قىسمىدىكى رايونلاردا ئومۇميۈزلۈك قوللىنىلىۋاتىدۇ، پۈتۈن مەملىكەت بويىچىمۇ قوللىنىلىشقا باشلىدىغۇ، دەپ ئويلايمەن» دەپ جاۋاب بەرگەن(57).

شۇ چاغدا، بىر بۇرژۇئازىيە يازغۇچىسى:

«شۇنداق قىلىپ، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئۆز قېرىنداشلىرىدىن بولغان ھۆرمەتكە لايىق بۇ سىنىپتىكىلەرنى بىر قانچە يىلدىلا كەم سۇندۇرىۋەتتى، تېخى ئۇنى ئاز دېگەندەك، ئۇلارنى كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرىدىلا ئۇخلاشقا مەجبۇرلاپتۇ… ئۇلار ھەتتا ئىشچىلارنىڭ ئەڭ زۆرۈر بولغان ئىستېمال فوندىنى جۇغلىشىغا توسقۇنلۇق قىلىپ، ئۆزىنىڭ كىرىمىنى كۆپەيتىۋالدى» دەپ ۋاقىرىدى»(58).

(56) گ. ل. نېۋنام( ئادۋوكات) «پارلامېنتنىڭ ئىككى پالاتا كومىتېتى تۈزگەن ئاشلىق قانۇنى توغرىلىق ئىسپاتقا باھا» 1815ـيىل لوندون نەشرى، 20ـبەتتىكى ئىزاھقا قاراڭ.

(57) «پارلامېنتنىڭ ئىككى پالاتا كومىتېتى تۈزگەن ئاشلىق قانۇنى توغرىلىق ئىسپاتقا باھا»نىڭ 19ـ، 20ـبەتلىرىگە قاراڭ.

(58) چ. ھ پاررىن «يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى، ئىجارىكەش دېھقانلار، يەرگە ئىگىدارچىلىق



نۆۋەتتە، ئىشچىلارنىڭ ئىستېمال فوندىنى بىۋاسىتە تالان-تاراج قىلىشنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىدە شۇنىڭ بىلەن كاپىتالنىڭ جۇغلانما فوندىنىڭ شەكىللىنىشىدە زادى قانداق رول ئوينايدىغانلىقى توغرىلىق ئاتالمىش ئائىلە ئەمگىكى (13ـباب 8ـپاراگرافتىكى d①گە قاراڭ )دىكى مىساللاردا چۈشەندۈرۈلدى. بۇ بۆلۈمدە بىز يەنە تېخىمۇ كۆپ پاكىتلارنى كۆرسىتىپ بېرەلەيمىز.

گەرچە بارلىق سانائەت تارماقلىرىدا ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن شەكىللەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى ماشىنا-ئۈسكۈنىلەرنىڭ كۆلىمى بەلگىلىگەن مۇئەييەن ساندىكى ئىشچىلارنىڭ ئىشلىتىشىگە يەتسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ سەرپ بولغان ئەمگەك مىقدارى بىلەن ھەمىشە دېگۈدەك ئوخشاش نىسبەتتە ئېشىشىنىڭ تامامەن زۆرۈرىيىتى يوق. مەلۇم بىر زاۋۇتتا 100 ئىشچى بار، ھەر بىرى كۈنىگە سەككىز سائەتتىن جەمئىي 800 سائەت ئىشلەيدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. ئەگەر كاپىتالىست ئومۇمىي ئىش سائىتىنى يېرىم ھەسسە كۆپەيتمەكچى بولسا، يەنە 500 ئىشچى ياللىشى كېرەك، بۇنداق بولغاندا، ئۇ مائاش ئۈچۈن يەنە كاپىتال چىقىرىپلا قالماي، ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۈچۈنمۇ كاپىتال چىقارمىسا بولمايدۇ. شۇنداقتىمۇ ئۇ ئادەم كۆپەيتمەي، ئەسلىدىكى 100 ئىشچىنى سەككىز سائەتتىن ئەمەس، بەلكى 12 سائەتتىن ئىشلەتسىمۇ بولىدۇ، ئەمگەك ۋاستىلىرى ئوخشاشلا يېتىۋېرىدۇ، بىراق خورىشى تېزراق

قىلغۇچىلار ۋە دۆلەت جەھەتتىن ھازىر يۈرگۈزۈلۈۋاتقان ئاشلىق قانۇنىنىڭ زۆرۈرلۈكىگە نەزەر» 69 ، 77ـ بەتلىرىگە قاراڭ. يومېشچىك بېكىملەر ئەنگلىيىنىڭ نامى بىلەن ياكوبىنغا قارشى قىلىنغان ئۇرۇشتا[403] تارتقان زىيانلىرىنى «تولدۇرۇۋېلىپلا» قالماي، يەنە تېخى نۇرغۇن مال-دۇنيا تويلىۋالدى. «18ـئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، ئۇلار يەر ئىجارىسىنى بىر، ئىككى، ئۈچ ھەسسە ئاشۇردى ھەتتا بەش ھەسسە ئاشۇرۇۋەتكەنلەرمۇ بولدى» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 100ـ، 101ـبەتلىرىگە قاراڭ).

(1) مۇشۇ تومنىڭ 867ـ872ـ بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

بولىدۇ، خالاس. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى كۆپەيتىلمەي تۇرۇپمۇ، ئەمگەكنىڭ جىددىيلىك دەرىجىسىنى ئاشۇرۇشتىن كەلگەن ئۇستىلىمە ئەمگەك ئوخشاشلا ئوشۇق مەھسۇلات بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى، يەنى جۇغلانما سوبىستانسىيىسىنى كۆپەيتەلەيدۇ.

قازمىچىلىق سانائىتىدە، مەسىلەن، كانچىلىقتا خام ئەشيا ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى ئەمەس. بۇ يەردىكى ئەمگەك ئوبيېكتى ئىلگىرىكى ئەمگەكنىڭ مەھسۇلاتى بولماستىن، بەلكى تەبىئەت ھەقسىز ئاتا قىلغان نەرسىلەردۇر. مەسىلەن، مېتال رۇدىلىرى، مەدەنلەر، كۆمۈر، تاش قاتارلىقلار. بۇ يەردىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال پۈتۈنلەي دېگۈدەك ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان بولۇپ، كۆپەيگەن ئەمگەك مىقدارى( مەسىلەن، ئىشچىلارنىڭ كېچە-كۈندۈز سمېنا ئالمىشىپ ئىشلىشى)نى ئاسانلا سىغدۇرۇپ كېتەلەيدۇ. باشقا شەرت-شارائىتلار ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا، مەھسۇلاتنىڭ سانى ۋە قىممىتى ئىشلىتىلگەن ئەمگەك بىلەن ئوڭ تاناسىپتا ئېشىپ بارىدۇ. بۇ يەردە دەل ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاشۇ تۇنجى كۈنىدىكىدەكلا مەھسۇلاتنىڭ ئىپتىدائىي ئامىللىرى شەكىللىنىدۇ ۋە شۇ ئارقىلىق كاپىتالنىڭ ماددىي تەركىبلىرىنىڭ ئامىللىرىمۇ شەكىللىنىدۇ، يەنى ئادەم بىلەن تەبىئەت قول تۇتۇشۇپ بىرلىكتە ئىلگىرىلەيدۇ. ئەمگەك كۈچى ئېلاستىكىلىققا ئىگە بولغاچقا، ئۆزگەرمەس كاپىتال ئالدىنئالا كۆپەيتىلمەيمۇ جۇغلانما دائىرىسى ئوخشاشلا كېڭىيىۋېرىدۇ.

يېزا ئىگىلىكىدە ئۇستىلىمە ئۇرۇق بىلەن ئوغۇت ئاۋانسلانماستىن تۇرۇپ تېرىلغۇ كۆلىمىنى كېڭەيتكىلى بولمايدۇ. ئۇستىلىمە ئۇرۇق بىلەن ئوغۇت ئاۋانسلانسىلا، نوقۇل ئۆلۈك ئۇسۇلدا قىلىنغان تېرىقچىلىقتىمۇ مەھسۇلاتنىڭ ئېشىشىدا مۆجىزىدەك رول ئوينايدۇ. ئەسلىدىكى ساندىكى ئىشچىلار تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك سىڭدۈرسىلا، ئەسلىدىكى ئەمگەك



ۋاستىلىرىنى كۆپەيتمەي تۇرۇپمۇ يەرنىڭ مۇنبەتلىكىنى ئاشۇرغىلى بولىدۇ. بۇ ئۆز نۆۋىتىدە يەنە ئادەمنىڭ تەبىئەتكە بىۋاستە تەسىر كۆرسىتىشى بولۇپ، بۇ تەسىر ئۈچۈن كاپىتالنى كۆپەيتىپ سېلىش ھاجەتسىز، ئۇ ئوخشاشلا جۇغلانمىنى كۆپەيتىشنىڭ بىۋاستە مەنبەسى بولالايدۇ.

ئاخىرىدا، ئەسلىي مەنىدىكى سانائەتتە كۆپەيتىلگەن ھەر قانداق ئەمگەك سەرپىياتى خام ئەشيا سەرپىياتىنىڭ مۇناسىپ كۆپەيتىلىشىنى تەلەپ قىلىسىمۇ، ئەمگەك ۋاستىلىرى سەرپىياتىنىڭ كۆپەيتىلىشىنى تەلەپ قىلىشى ناتايىن. چۈنكى قازمىچىلىق سانائىتى ۋە يېزا ئىگىلىكى پىششىقلاپ ئىشلەش سانائىتىنى ئېھتىياجلىق خام ئەشيا ۋە ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ خام ئەشياسى بىلەن تەمىنلەيدىغان بولغاچقا، كاپىتالنى كۆپەيتىپ سېلىپ ئۇستىلىمە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق، بۇ پىششىقلاپ ئىشلەش سانائىتىگىمۇ پايدىلىق.

ئومۇمىي خۇلاسە مۇنداق: كاپىتال بايلىق شەكىللەندۈرىدىغان ئىككى ئىپتىدائىي ئامىل بولغان ئەمگەك ۋە يەر بىلەن بىرلەشسىلا كېڭىيىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىدۇ، بۇ خىل ئىقتىدار كاپىتالغا ئۆزىنىڭ جۇغلىنىش ئامىلىنى گويا ئۆزىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى بەلگىلىگەن دائىرىدىن ئاشۇرۇۋەتكىدەك دەرىجىدە كېڭەيتىشكە، يەنى كاپىتالنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى نامايان قىلىۋاتقان، ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ۋە سانى بېكىتكەن دائىرىدىن ئاشۇرۇۋېتىشكە ئىمكان بېرىدۇ.

كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىدىكى يەنە بىر مۇھىم ئامىل ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى سەۋىيىسىدۇر.

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ يۇكسىلىشىگە ئەگىشىپ، مەلۇم قىممەتنى، شۇ ئارقىلىق مەلۇم مىقداردىكى قوشۇمچە قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان مەھسۇلات مىقدارىمۇ يۇقىرى كۆتۈرۈلىدۇ. قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

ئۆزگەرمىگەن ھەتتا چۈشۈپ كەتكەن، ئەمما چۈشۈپ كېتىش سۈرئىتى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ يۇكسىلىش سۈرئىتىدىن ئاستا بولغان ئەھۋالدىمۇ، ئوشۇق مەھسۇلات مىقدارى ئوخشاشلا ئېشىۋېرىدۇ. شۇڭا، ئوشۇق مەھسۇلاتنىڭ كىرىم ۋە ئۇستىلىمە كاپىتالغا بۆلۈنۈش نىسبىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمالى ئاشىدۇيۇ، جۇغلانما فوندى كېمەيمەيدۇ. جۇغلانما فوندىنىڭ نىسپىي مىقدارى ھەتتا ئىستېمال فوندىنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا كۆپىيىشى مۇمكىن، شۇنىڭ بىلەن تاۋار ئەرزانلىشىپ، كاپىتالىست بەھرىمەن بولىدىغان ئىستېمال بۇيۇملىرىنىڭ سانى ئىلگىرىكىدەك بولىۋېرىدۇ ھەتتا كۆپىيىدۇ. ئەمما بىزگە مەلۇمكى، ئىشچىلارنىڭ ئەرزانلىشىپ كېتىشى، شۇ ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ ئۆرلىشى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن ماس قەدەملىك بولىدۇ، ئەمەلىي مائاش ئۆسكەن ئەھۋالدىمۇ شۇنداق بولىدۇ.① ئەمەلىي مائاش ھەرگىزمۇ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بىلەن ئوخشاش نىسبەتتە ئۆسمەيدۇ. بۇنىڭدا ئوخشاش ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك كۈچىگە تۈرتكە بولۇپ، تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. ئوخشاش ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى تېخىمۇ كۆپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، يەنى تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك ۋاستىلىرى، ئەمگەك ماتېرىياللىرى ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ۋە شۇ ئارقىلىق مەھسۇلات ۋە قىممەت بولۇپ شەكىللەنگەن تېخىمۇ كۆپ ئامىللار بىلەن ياكى ئەمگەك شورايدىغان تېخىمۇ كۆپ ئامىللار بىلەن تەمىنلەيدۇ. شۇڭا ئۇستىلىمە كاپىتالنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىگەن ھەتتا تۆۋەنلەپ كەتكەن ئەھۋالدىمۇ جۇغلاش ئوخشاشلا تېزلىشىدۇ. تەكرار ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ماددىي جەھەتتىلا كېڭىيىپ قالماي، بەلكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىمۇ

① مۇشۇ تومنىڭ 961ـ968ـ بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن



ئۇستىلىمە كاپىتال قىممىتىنىڭ ئېشىشىدىن تېخىمۇ تېز بولىدۇ.

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ راۋاجلىنىشى ئەسلىي كاپىتالغا ياكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان كاپىتالغا ئەكس تەسىر كۆرسىتىدۇ. فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىۋاتقان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن، مەسىلەن، ماشىنا قاتارلىقلاردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، بۇ ئەمگەك ۋاستىلىرى خېلى ئۇزاق بىر مەزگىلنى بېشىدىن كەچۈرگەندىلا ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىدۇ، شۇڭا تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات ياكى يېڭى بىر خىل مەھسۇلات تەرىپىدىن يەڭگۈشلىنىۋېتىلىدۇ. بىراق بۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمى ھەر يىلى يوقۇلىدۇ ياكى ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىنىڭ ئاخىرقى چېكىگە بېرىپ قالىدۇ. شۇڭا ھەر يىلى بىر قىسمى دەۋرىيلىك تەكرار ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىدا ياكى يېڭى بىر خىل مەھسۇلات تەرىپىدىن يەڭگۈشلىنىۋېتىلىش باسقۇچىدا تۇرىدۇ. ئەگەر مۇشۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان تارماقنىڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى راۋاجلانسا، يەنە كېلىپ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى پەن-تېخنىكىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئۈزلۈكسىز تەرەققىي قىلىدۇ، ئۇ ھالدا كونا ماشىنا،ئۈسكۈنە، قورال-سايمان قاتارلىقلار ئۈنۈمى تېخىمۇ يۇقىرى، ئىقتىسادىي جەھەتتىن ئالغاندا تېخىمۇ ئەرزان ماشىنا،ئۈسكۈنە، قورال-سايمان قاتارلىقلارغا ئورۇن بېرىدۇ. ھازىر بار بولغان ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئىنچىكە جەھەتتىن ئۈزلۈكسىز ياخشىلىنىۋاتقانلىقىنى سۆزلىمەيلا قويايلى، كونا كاپىتالمۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمىنىڭ تېخىمۇ يۇقىرى بولۇش شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ يەنە بىر قىسمى، يەنى خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار بىر يىل ئىچىدە ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى يېزا ئىگىلىكىدە ئىشلەپچىقىرىلىدىغانلىرىنىڭ زور كۆپچىلىكى يىلدا بىر قېتىم تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ياخشىلاش چارىسى دېگەندەكلەرنىڭ

ھەر قېتىم قوللىنىلىشى ئۈستىلمە كاپىتال بىلەن فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىۋاتقان كاپىتالغا بىرلا ۋاقىتتا دېگۈدەك تەسىر كۆرسىتىدۇ. خىمىيىدىكى ھەر بىر ئىلگىرىلەش كېرەكلىك ماددىلارنىڭ سانىنى ۋە بىرگە مەلۇم بولۇپ بولغان ماددىلارنىڭ ئىشلىتىلىش يوللىرىنى كۆپەيتىپلا قالماي، شۇ ئارقىلىق كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ مەبلەغ سېلىش ساھەسىنى كېڭەيتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە كىشىلەرگە ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئىستېمال قىلىش جەريانىدا پەيدا بولغان كېرەكسىز نەرسىلەرنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى دەۋرىي بولىدىغان ھالقىلارغا قايتۇرۇپ سېلىشنى ئۆگىتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئالدىنئالا كاپىتال چىقىم قىلمايمۇ يېڭى كاپىتال ماتېرىياللىرىنى ياراتقىلى بولىدۇ. دەل ئەمگەك كۈچىنىڭ جىددىيلىك دەرىجىسىنى ئۆستۈرگەندىلا، تەبىئىي بايلىقلاردىن پايدىلىنىشنى كۈچەيتكىلى بولغانغا ئوخشاش، پەن-تېخنىكا فۇنكسىيە ئادا قىلىۋاتقان كاپىتالنى ئۇنىڭ ئۆز مىقدارىنىڭ قانچىلىكلىكىگە قاراپ قالمايدىغان كېڭىيىش ئىقتىدارىغا ئىگە قىلىدۇ. بۇ خىل كېڭىيىش ئىقتىدارى ئۆز نۆۋىتىدە يەنە ئەسلىي كاپىتالدىكى يېڭىلىنىش باسقۇچىغا كىرىپ بولغان يەنە بىر قىسمىغىمۇ ئەكس تەسىر پەيدا قىلىدۇ. كاپىتال ئۆزىنىڭ كونا شەكلى ئارقىلىق ئىشقا ئاشۇرغان ئىجتىمائىي ئىلگىرىلەشنى يېڭىچە شەكىلدە ۋە بەدەلسىز ھالدا ئىنچاملايدۇ. ئەلۋەتتە، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ بۇنداق تەرەققىياتى يەنە ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىۋاتقان كاپىتالنى قىسمەن كاساتلاشتۇرۇۋېتىشىمۇ قويىدۇ. كىشىلەر بۇ كاساتلىقنى رىقابەت ئارقىلىق قاتتىق ئېچىنغان ھالدا ھېس قىلغاندىلا، ئاساسلىق يۈك ئىشچىلارنىڭ يەلكىسىگە چۈشىدۇ، كاپىتالىستلار بولسا ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنى كۈچەيتىش چارىسى ئارقىلىق زىيىنىنى تولدۇرۇۋېلىشقا ئۇرۇنىدۇ.

ئەمگەك ئىستېمال قىلىۋېتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكىۋېتىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن مۇئەييەن



مىقداردىكى ئەمگەك ئىلگىرى سۈرگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى ۋە سانى ئەمگەكنىڭ ئۈنۈملۈك ئۆسۈشى بىلەن ئوخشاش تاناسىپتا كۆپىيىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، مەلۇم مىقداردىكى ئەمگەك ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىغا گەرچە باشتىن-ئاخىر شۇ مىقداردىكى يېڭى قىممەت ئاتا قىلىپ تۇرسىمۇ، ئەمما ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ يۈكسىلىشىگە ئەگىشىپ، ئەمگەك مەھسۇلاتقا يۆتكىگەن كونا كاپىتالنىڭ قىممىتى يەنىلا ئېشىۋېرىدۇ.

مەسىلەن، ئەنگلىيىنىڭ بىر ئىگىرىش ئىشچىسى بىلەن جۇڭگونىڭ بىر ئىگىرىش ئىشچىسى ئوخشاش سىجىللىقتا ۋە ئوخشاش ۋاقىت ئىشلىسە، بىر ھەپتىدە ئوخشاش قىممەت يارىتىدۇ. بىراق شۇنداق بولسىمۇ، لېكىن ئىلغار ئاپتوماتىك ماشىنىدا ئەمگەك قىلىدىغان ئەنگلىيىلىكنىڭ بىر ھەپتىلىك مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى بىلەن قول ماشىنىسىدىلا ئىشلەيدىغان جۇڭگولۇقنىڭ بىر ھەپتىلىك مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى كىشىنى چۆچۈتكىدەك دەرىجىدە پەرقلىنىدۇ. جۇڭگولۇق بىر قاداق پاختىنى ئىگىرگەن ۋاقىتتا ئەنگلىيىلىك نەچچە يۈز قاداق پاختىنى ئىگىرىپ بولىدۇ. نەچچە يۈز ھەسسە زور بولغان كونا قىممەت ئومۇمىي سوممىسى ئەنگلىيىلىكنىڭ مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدۇ ۋە بۇ كونا قىممەت يېڭى ھەم كېرەكلىك شەكىلدە مەھسۇلاتتا ساقلىنىپ، كاپىتال فۇنكسىيىسىنى قايتىدىن ئادا قىلدۇرىدۇ. ف. ئېنگېلس بىزگە: «1782-يىلى (ئەنگلىيىدە) ئىشچىلارنىڭ يېتىشمەسلىكىدىن ئۈچ يىل ئىلگىرى قىرقىلغان قوي يۇڭىنىڭ پۈتۈنلەي بېسىلىپ قالغانلىقى، ئەگەر يېڭى كەشىپ قىلىنغان ماشىنا بولمىسا، بۇ يۇڭلارنىڭ ئىگىرىلمەي شۇ پېتى ساقلىنىپ قېلىۋېرىدىغانلىقى»(59)نى ئېيتقان. ماشىنا شەكلىدىكى ئوبيېكتلاشقان ۋاسىتە ئەمگەك تەبىئىيكى ھەر قانداق بىر ئادەمنى ۋاسىتە ۋۇجۇدقا چىقارغىنى يوق، لېكىن ئۇ سانى ئازراق بولغان

(59) ف. ئېنگېلس «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى» 2-بەت.424

ئادەملەرنى مۇناسىپ هالدا ئازراق ئەمگەك سەرپ قىلىش ئارقىلىق قوي يۇڭنى قىرقىلغان جايدىلا بىر تەرەپ قىلغۇزىۋېتىپلا قالماي، قوي يۇڭىغا يېڭى قىممەت قوشقۇزۇپ، قوي يۇڭىنىڭ كونا قىممىتىنى يۇڭ يىپ شەكلىدە ساقلاتقۇزىدۇ. شۇنداقلا قوي يۇڭىنى كەڭ مىقياستا تەكرار پىششىقلاپ ئىشلەش ۋاستىلىرى ۋە سەۋەبلىرى بىلەن تەمىنلەيدۇ. يېڭى قىممەت ياراتقان ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە كونا قىممەتنى ساقلاپ قېلىش جانلىق ئەمگەكنىڭ تەبىئىي شاپائىتى. شۇڭا ئەمگەكتىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئۈنۈمى، كۆلىمى ۋە قىممىتىنىڭ ئېشىشىغا ۋە شۇ ئارقىلىق ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ راۋاجلىنىشى ئارقىسىدا پەيدا بولغان جۇغلانمىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، ئەمگەك ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىش شەكلىدە ئۈزلۈكسىز چوڭىيىۋاتقان كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ساقلاپ قالىدۇ ۋە مەڭگۈلۈك داۋاملاشتۇرغۇزىدۇ.(60) ئەمگەكنىڭ بۇ خىل تەبىئىي ئىقتىدارى خۇددى ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچى كاپىتالنىڭ خۇسۇسىيىتى بولۇپ ئىپادىلەنگەنگە، كاپىتالىستلارنىڭ ئۈزلۈكسىز ئىگىلىۋېلىشى كاپىتالنىڭ ئۆز-ئۆزىدىن ئۈزلۈكسىز ئېشىشى بولۇپ ئىپادىلەنگەنگە ئوخشاش، ئەمگەكنى بىرىكتۈرىدىغان ئۈشۈق

(60) كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىق ئەمگەك جەريانى ۋە قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانىنى تولۇق تەھلىل قىلمىغانلىقتىن، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن ئىبارەت بۇ مۇھىم ئامىلنى ئەزەلدىن ھەقىقىي چۈشەنمىدى. رىكاردونىڭ ئەمەلىيەتتىن مۇشۇنداق ئەھۋالنى كۆرۈۋالالايمىز. مەسىلەن ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ئىشلەپچىقىرىش كۈچىدە مەيلى قانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرسۇن، «بىر مىليون ئادەم زاۋۇتتا ھەر قاچان ئوخشاش قىممەت يارىتىدۇ». ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنىڭ تاشقى ئامىللىق ۋە ئىچكى ئامىللىق مىقدارى بېكىتىلىپ بولغاندا مۇشۇنداق دېيىش توغرا بولاتتى. بىراق، بۇ نۇقتا تۆۋەندىكى ئەمەلىيەتكە، يەنى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئوخشاش بولمىغان ئەھۋالدا بىر مىليون ئادەمنىڭ ھەر خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى مەھسۇلاتلارغا ئايلاندۇرغانلىقى، شۇ سەۋەبتىن ھەر خىل قىممەتنى مەھسۇلاتتا ساقلىتىدىغانلىقى ھەمدە ھەر خىل مەھسۇلات قىممىتى بىلەن تەمىنلەيدىغانلىقىدەك ئەمەلىيەتنىڭ يۈز بېرىشىگە كاشىلا قىلمايدۇ. ئەمما رىكاردو بەزى خۇلاسىلەرنى چىقارغاندا بۇ ئەھۋالغا سەل قارىدى. گېزى كەلگەندە شۇنى ئېيتىپ قويايلىكى، رىكاردو ئىستېمال قىممىتى (ئۇ بۇنى بۇ يەردە´Wealth´ ماددىي بايلىق دەپ قارىغان) بىلەن ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ پەرقىنى ج. ب. سايغا يۇقىرىقى مىسال ئارقىلىق چۈشەندۇرۇشكە ئورۇنغانىدى. ساي: «رىكاردو ئەپەندى ياخشىراق ئامال قىلغاندا بىر مىليون ئادەم تېخىمۇ كۆپ



ئەمگەكنى ئۈزلۈكسىز ئىگىلىۋېلىشى كاپىتالنىڭ ئۆز-ئۆزىدىن ئۈزلۈكسىز ئېشىشى بولۇپ ئىپادىلەنگەنگە ئوخشاش، ئەمگەكنى بىرىكتۈرىدىغان

قىممەت ئەمەس، بەلكى بىر، ئىككى ھەسسە كۆپ بايلىق يارىتالايدۇ، دېدى. بىز ئىشلەپچىقىرىشنى بىر خىل ئالماشتۇرۇش دەپ قارىساقلا (بەلكىم شۇنداق قاراش كېرەكتۇ)، يەنى كىشىلەر مەھسۇلاتقا ئېرىشىش ئۈچۈن ئەمگەك، يەر، كاپىتال بىلەن تەمىنلەيدىغان ئىشلەپچىقىرىش مۇلازىمىتىنى قىلىشتىن ئىبارەت بىر خىل ئالماشتۇرۇش دەپ قارىساقلا رىكاردو ئوتتۇرىغا قويغان بۇ قىيىن مەسىلە ناھايىتى ئاسان ھەل بولىدۇ. بىز دەل مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش مۇلازىمەتلىرى ئارقىلىقلا دۇنيادىكى بارلىق مەھسۇلاتقا ئېرىشەلەيمىز···شۇڭا··· ئىشلەپچىقىرىش دەپ ئاتىلىدىغان ئاشۇنداق ئالماشتۇرۇشتا ئىشلەپچىقىرىش مۇلازىمىتىمىزدىن ھاسىل بولغان كېرەكلىك ماددا قانچە كۆپ بولسا شۇنچە باي ھېسابلىنىمىز، ئىشلەپچىقىرىش مۇلازىمىتىمىزنىڭ قىممىتى شۇنچە زور بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەرگەن. (ج. ب. ساي «مالتۇس ئەپەندىگە يېزىلغان خەت» 1820-يىل پارىژ نەشرى، 168-، 169-بەتلەر). ساي چۈشەندۈرمەكچى بولغان «قىيىن مەسىلە»(بۇ خىل «قىيىن مەسىلە»ئۇنىڭچە مەۋجۇت، رىكاردوچە بولغاندا مەۋجۇت ئەمەس) مۇنداق: ئىستېمال قىممىتىنىڭ مىقدارى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ يۇكسىلىشى سەۋەبىدىن ئاشقاندا ئىستېمال قىممىتىنىڭ قىممىتى نېمە ئۈچۈن ئاشمايدۇ؟ بۇنىڭ جاۋابى: ئىستېمال قىممىتىنى ئالماشتۇرۇش قىممىتى دەپ ئاتىساقلا، بۇ قىيىن مەسىلە ھەل بولۇپ كېتىدۇ.ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئالماشتۇرۇش بىلەن مەلۇم شەكىلدە باغلىنىشى بولغان نەرسىدىن ئىبارەت. شۇڭا بىز ئىشلەپچىقىرىشنى ئەمگەك ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مەھسۇلاتقا «ئالماشتۇرۇلۇشى»دەيمىز، يەنە بىر مۇناسىۋەت شۇنداق ئېنىقكى، ئىشلەپچىقىرىش تەمىنلىگەن ئىستېمال قىممىتى قانچە كۆپ بولسا، كىشىلەر ئېرىشىدىغان ئالماشتۇرۇش قىممىتى شۇنچە كۆپ بولىدۇ. مۇنداقچە ئېيتقاندا، پايپاق زاۋۇتى خوجايىنىغا بىر ئىش كونىدە يارىتىپ بەرگەن ئىستېمال قىممىتى، مەسىلەن، توقۇپ بەرگەن پايپاق قانچە كۆپ بولسا، شۇ زاۋۇت خوجايىنى پايپاققا شۇنچە باي بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. بىراق ساي ئەپەندى يەنە ئۇشتۇمتۇت ئويلىنىپ قالدى: پايپاق «كۆپەيگەنچە» «باھاسى» (بۇنىڭ ئەلۋەتتە ئالماشتۇرۇش قىممىتى بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق) شۇنچە چۈشۈپ كېتىشى مۇمكىن، «چۈنكى رىقابەت ئۇلار (ئىشلەپچىقارغۇچىلار)نى مەھسۇلاتلىرىنى شۇ مەھسۇلاتلىرىغا سەرپ قىلغان خىراجىتى بويىچە سېتىشقا مەجبۇر قىلىدىغان تۇرسا». بىراق كاپىتالىست بۇ تاۋارلارنى شۇ تاۋارلارغا سەرپ قىلغان خىراجىتى بويىچە ساتسا پايدا نەدىن كېلىدۇ؟ ھېچقىسى يوق. ساي ئەپەندى بۇ مەسىلىنى مۇنداق چۈشەندۈردى: ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقى يۇكسەلگەنلىكتىن، ھەر بىر ئادەم ئىلگىرى بىر جۈپ پايپاققا ئالماشتۇرۇشقا بولىدىغان ئەينى بىر قىممەتداشقا ھازىر ئىككى جۈپ پايپاق ئالماشتۇرالايدۇ. ئۇ چىقارغان يەكۈن دەل رەددىيە بەرمەكچى بولغان رىكاردونىڭ نۇقتىئىنەزەرى. ساي ئەپەندى ئاشۇنداق بىر دەملىك ئويلىنىشتىن كېيىن كۆرەڭلىگەن ھالدا مالتۇس ئەپەندىگە: «ئەپەندى، بۇ تولۇق ئاساسقا ئىگە تەلىمات، كېسىپ ئېيتالايمەنكى، ئەگەر بۇ تەلىمات بولمىغان بولسا، سىياسىي

كاپىتالنىڭ ئۆزىگە خاس ئۆز-ئۆزىنى ساقلاش ئىقتىدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. تاۋار قىممىتىنىڭ بارلىق شەكلى پۇل شەكلى بولۇپ ئىپادىلەنگەندەك، ئەمگەكنىڭ بارلىق كۈچى كاپىتالنىڭ كۈچى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

ئىشلىتىلگەن كاپىتال بىلەن ئىستېمال قىلىنغان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى پەرق كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ زورىيىدۇ. مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئەمگەك ۋاستىلىرى، مەسىلەن، ئۆي-ئىمارەت، ماشىنا-ئۈسكۈنە، سۇ تۇرۇبىسى، ئات-ئۇلاغ شۇنىڭدەك تۈرلۈك سايمانلارنىڭ قىممەت مىقدارى ۋە ماددىي مىقدارى ئاشىدۇ، بۇ ئەمگەك ۋاستىلىرى يا ئۇزۇن، يا قىسقا بولۇپ ئىشقىلىپ بىر مەزگىلدە تەكرارلانغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆزىنىڭ پۈتكۈل فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ ياكى مەلۇم كېرەكلىك ئۈنۈم ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ، ئۆزى بولسا ئاستا-ئاستا خوراپ، ئۇپراپ، قىممىتىنى بىر قىسىم بىر قىسىمدىن يۆتكەپ بارىدۇ، يەنى ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئاز-ئازدىن مەھسۇلاتقا يۆتكەپ بولىدۇ. بۇ ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۆز قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكىۋەتمەي،

ئىقتىسادىتىكى ئىنتايىن قىيىن مەسىلىلەرنى بولۇپمۇ بايلىق قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ، ئەمما مەھسۇلاتنىڭ باھاسى چۈشۈپ كەتكەندە، بىر دۆلەت قانداقتۇر بېيىيالىسۇن؟ دېگەن مەسىلىلەرنى ھەل قىلىش مۇمكىن بولمايتتى» دېدى (مالتۇس ئەپەندىگە يېزىلغان خەت» 170-بەت). ئەنگلىيىنىڭ بىر ئىقتىسادشۇناسى ساي ئەپەندىنىڭ خەتلىرىدىكى گەپدانلىقىغا قارىتا: «سېپايىگەرلىك بىلەن ھەيۋە قىلىپ دېيىلگەن بۇ گەپلەر ئومۇمىي جەھەتتىن ئالغاندا ساي ئەپەندى «تەلىماتىم»دەپ ئاتىۋېلىشقا ئامراق نەرسە، ئۇ يەنە تېخى مالتۇسنى خېردفوردتا مۇشۇنداق تەلىماتنى سۆزلەشكە كۈچەپ دەۋەت قىلغان، خۇددى كىشىلەر «ياۋروپانىڭ نۇرغۇن جايلىرىدا» شۇنداق قىلغاندەك. ئۇ: «ئەگەر بۇ بارلىق ھۆكۈمدە زىددىيەتلىكتەك جايىنى بايقىساڭ، ئۇلاردا ئىپادىلەنگەن ئاشۇ شەيئىلەرنى بىرەر قۇر تەكشۈرۈپ كۆرگىن، ئىشىنىمەنكى، سەن بۇ يەكۈنلەرنى شۇنداق ئاددىي ۋە ئەقىلگە مۇۋاپىق ھېس قىلىپ قالىسەن» دېدى. شەك-شۈبھىسىزكى، بۇ يەكۈنلەر ئاشۇنداق ئۇسۇللار ئارقىلىقمۇ خاسلىقىغا ئىگە ياكى مۇھىم بولۇپ ئىپادىلىنەلمەيدۇ» دېدى («مالتۇس ئەپەندى يېقىندىن بېرى تەشەببۇس قىلىۋاتقان ئېھتىياجنىڭ خاراكتېرى ۋە ئىستېمالنىڭ زۆرۈرلۈكى توغرىسىدىكى قائىدە» 110-بەت)



مەھسۇلاتنىڭ شەكىللىنىشىدە قانچىكى مۇھىم ئامىل بولۇپ رول ئوينىسا، يەنى قانچىكى پۈتۈن تۈرقى بىلەن ئىشلىتىلىپ، بىر قىسمىلا ئىستېمال قىلىنسا، بىز يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەن تەبىئىي كۈچتەك، مەسىلەن، سۇ، ھور، ھاۋا، ئېلېكتر قۇۋۋىتى دېگەنلەردەك شۇنچە ھەقسىز مۇلازىمەت قىلىدۇ.① جانلىق ئەمگەككە تۇتۇلۇپ قالغان ھەمدە ھاياتلىق ئاتا قىلىنغان ئۆتكەنكى ئەمگەكلەرنىڭ بۇنداق ھەقسىز مۇلازىمىتى جۇغلانما كۆلىمىنىڭ زورىيىشىغا ئەگىشىپ جۇغلىنىدۇ.

ئىلگىرى، ئەمگەك ھەمىشە كاپىتال قىلىپ ياساندۇرۇلغانلىقى، A، B، Cلارنىڭ ئەمگىكىنىڭ باشقىلار تەرىپىدىن ئىگىلىۋېلىنىشى ھەمىشە ئەمگەك قىلمايدىغان Xنىڭ تەئەللۇقاتى قىلىپ نىقابلاندۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن، بۇرژۇئازلار ۋە سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار ئىلگىرىكى شۇ ئەمگەكچىلەرنىڭ تۆھپىسىنى بولۇشىچە ماختاپ كۆككە كۆتۈرۈشەتتى؛ شۇتلاندىيىلىك تالانت ئىگىسى ماك كوللوخ ئۆتكەنكى ئەمگەكلەر ئالاھىدە ھەق (ئۆسۈم، پايدا قاتارلىقلار) كە ئېرىشىشى كېرەك، دەپ قارىغان(61). شۇنىڭ بىلەن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە جانلىق ئەمگەك جەريانىغا قاتناشقان ئۆتكەنكى ئەمگەكتە قولغا كەلتۈرۈلگەن ئېشىپ بېرىشنىڭ مۇھىملىقى، گەرچە ئىشچىلارنىڭ ئۆتكەنكى ۋە ھەقسىز ئەمگىكى بولسىمۇ، بۇ خىل ئەمگەكنىڭ ئىشچىلاردىن ياتلىشىپ كەتكەن شەكلىگە، يەنى ئۇنىڭ كاپىتال شەكلىگە مەنسۇپ قىلىۋېتىلدى. خۇددىي قۇللارلار ئەمگەكچىنىڭ ئۆزىنى قۇللۇق سالاھىيىتىدىن ئايرىپ نەزەرگە ئالالمىغاندەك، كاپىتالىستىك

(61) سېنيۇر «نەپسىنى يىغىشنىڭ ھەققى» گە پاتېنت ھوقۇقى② ئېلىشتىن ئىلگىرىلا ماك كوللوخ «ئىلگىرىكى ئەمگەكنىڭ ھەققى»گە پاتېنت ھوقۇقى ئېلىپ بولغانىدى.

(1) مۇشۇ تومنىڭ 726-730-بەتلىرىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن

(2) مۇشۇ تومنىڭ 431-بېتىگە قاراڭ. —— تۈزگۈچىدىن

ئىشلەپچىقىرىشقا ئەمەلىيەتتىكى ئالاقىدار ئادەملەر شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ ئاغزىغا كەلگەنچە جۆيلۈيدىغان مۇتەپەككۇرلىرى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئۇ بۇگۇنكى كۈندە ئىگە بولغان ئانتاگونىيىلىكنىڭ ئىجتىمائىي ئىنقابلىرىدىن ئايرىپ نەزەرگە ئالالمايدۇ.

ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسى بېكىتىلگەن ئەھۋالدا قوشۇمچە قىممەت مىقدارى شۇ ۋاقىتتا ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغان ئىشچىلارنىڭ سانىغا باغلىق بولۇپ، گەرچە ئۇلارنىڭ نىسبىتى ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بولسىمۇ، ئىشچىلارنىڭ سانى بىلەن كاپىتال مىقدارى ئۆزئارا ماس كېلىدۇ. شۇڭا كاپىتال ئۇدا جۇغلىنىش سەۋەبىدىن كۆپەيگەنسېرى، ئىستېمال فوندى ۋە جۇغلانما فوندىغا بۆلۈنگەن قىممەت مىقدارىمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىستلار ھەم باياشات ياشايدۇ ھەم «نەپسىنى تېخىمۇ يىغالايدۇ». ئاخىرىدا ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئاۋانس كاپىتالنىڭ مىقدارىغا ئەگىشىپ تەڭ كېڭەيگەنسېرى، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بارلىق پۇرژىنىسىمۇ شۇنچە كۈچلۈك ئىشلەيدۇ.

## 5. ئاتالمىش ئەمگەك فوندى

بىز مەزكۇر تەتقىقات مۇساپىسىدە كاپىتالنىڭ مۇقىم مىقدار بولماستىن، بەلكى ئىجتىمائىي بايلىقتىكى ئېلاستىكلىقى ئىگە، قوشۇمچە قىممەتنىڭ كىرىم ۋە ئۇستىلمە كاپىتال نىسبىتىگە بۆلۈنىشىگە ئەگىشىپ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بىر بۆلۈك مەبلەغ ئىكەنلىكىنى بىلدۇق. ① بىز يەنە فۇنكسىيە ئادا قىلىۋاتقان كاپىتالنىڭ مىقدارى بېكىتىلىپ بولغان تەقدىردىمۇ، كاپىتال بىرىكتۈرۈلىدىغان ئەمگەك كۈچى، ئىلىم-پەن ۋە يەر( ئىقتىسادشۇناسلىقتا دېيىلىۋاتقان يەر ئادەملەرنىڭ ياردىمىسىز

① مۇشۇ تومنىڭ 1092-1094-بەتلىرىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن



تەبىئىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان بارلىق ئەمگەك ئوبيېكتىنى كۆرسىتىدۇ) قاتارلىقلارمۇ كاپىتالنىڭ ئېلاستىك ئىقتىدارىغا ئايلىنىدۇ، بۇ ئىقتىدار مەلۇم چەكتە كاپىتالنى ئۆز مىقدارىغا تايانمايدىغان تەسىر دائىرىسىگە ئىگە قىلىدۇ.① بىز بۇ يەردە، ئوبوروت جەريانىدا ئوخشاش مىقداردىكى كاپىتالنى ئوخشىمايدىغان دەرىجىدە رول ئوينايدىغان ئىمكانىيەتكە ئىگە قىلىشتىن ئىبارەت بارلىق شەرتشارائىتنى پۈتۈنلەي بىر ياققا قايرىپ قويىمىز. چۈنكى بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ چېكىنى، شۇ ئارقىلىق ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا نوقۇل ھالدا يۈز بېرىدىغان شەكىلنى ئالدىنقى شەرت قىلىدىغانلىقىمىز ئۈچۈن، ھازىر بار بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچلىرىدىن پايدىلىنىپ بىۋاستە ھەم پىلانلىق ئىشقا ئاشىدىغان، تېخىمۇ ئەقىلگە سىغىدىغان بارلىق بىرىكىشنى بىر ياققا قايرىپ قويدۇق. كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىق ئىجتىمائىي كاپىتالنى مۇقىم تەسىر دەرىجىسىگە ئىگە مۇقىم مىقدار دەپ قاراشقا ئەسلىدىنلا ئامراق. شۇنداقتىمۇ بۇ خىل بىر تەرەپلىمە قاراش چاكىنىلارنىڭ پىرى بېرىم بېنتامنىڭ قولىدىلا، يەنى 19-ئەسىردىكى بۇرژۇئازىيە سىنىپىنىڭ ئادەتتىكىچىلا زېھنى بار تېتىقسىز، ئۇچىغا چىققان مۇتەئەسسىپ، قۇرۇق گەپ سېتىشتىن باشقىنى بىلمەيدىغان مۇقەددەس پەيلاسوپلىرىنىڭ قولىدىلا دىنىي ئەقىدە بولۇپ تىكلىنىدۇ(62). بېنتامنىڭ پەيلاسوپلار ئارىسىدىكى ئورنى مارتىن توپپېرنىڭ شائىرلار ئارىسىدىكى ئورنى بىلەن ئوخشاش. ئۇ ئىككىسى پەقەت ئەنگلىيىدىلا ئاپىرىدە بولىدۇ.(63) ئۇلارنىڭ دوگمىسى بويىچە

(62) ي. بېنتام «جازالاش ۋە مۇكاپاتلاش نەزەرىيىسى» ئا. دومۇنېت تۈزگەن، 1826-يىل پارىژ 3-نەشرى، 2-توم 4-كىتاب 2-باب.

(63) بېرېم بېنتام——ئەنگلىيىگىلا خاس ھادىسە. ھەر قانداق دەۋر، ھەر قانداق دۆلەتتە چاكىنىلىقتا چېكىگە يەتكەن بۇ نەرسىلەرنى ئۆز-ئۆزىدىن مەمنۇن بولغان ھالدا مۇھاكىمە قىلغان بىرمۇ پەيلاسوپ

(1) مۇشۇ تومنىڭ 1117-1120-بەتلىرىگە قاراڭ. ——تۈزگۈچىدىن

بولغاندا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئەڭ ئادەتتىكى ھادىسىنى، مەسىلەن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى تۈيۈقسىز كېڭىيىش ۋە تارىيىشنى ھەتتا جۇغلانمىنىڭ ئۆزىنىمۇ پۈتۈنلەي چۈشەنگىلى بولمايمىش.(64) بېنتام ئۆزى ۋە مالتۇس، جامىس مىل، ماك كوللوخ

چىققان ئەمەس، ھەتتا پەيلاسوپىمىز خرىستىئان ۋولفىرمۇ چەتتە قالمىدى. ئۈنۈم پرىنسىپى بېنتامنىڭ كەشپىياتى ئەمەس. ئۇ پەقەت ھېلۋېتىئوسنىڭ ۋە 18ـ ئەسىردىكى فرانسۇزلارنىڭ يۇقىرى تالانتلىق مۇھاكىمىلىرىنى تېتىقسىزلارچە تەكرارلىدى، خالاس. ئەگەر بىز ئىتنىڭ ئۈچۈن نېمىنىڭ ئىتقا لازىملىق ئىكەنلىكىنى بىلمەكچى بولساق، ئىتنىڭ تەبىئىيتىنى بىلىشىمىز لازىم بولىدۇ. بۇ خىل تەبىئەت ھەرگىزمۇ «ئۈنۈم پرىنسىپى» ئارقىلىق قوراشتۇرۇپ چىققىلى بولىدىغان نەرسە ئەمەس. ئەگەر بىز بۇ پرىنسىپنى ئادەمگە ئىشلىتىپ، ئادەمنىڭ بارلىق ھەرىكىتىگە، پائالىيىتىگە ۋە مۇناسىۋەتلىرىگە ئۈنۈم پرىنسىپى بويىچە باھا بەرمەكچى بولساق، ئالدى بىلەن ئادەمنىڭ ئومۇمىي تەبىئىتىنى، ئاندىن كېيىن ھەر بىر دەۋردە تارىخىي يوسۇندا ئۆزگىرىشلەر كۆرۈلگەن ئادەملەرنىڭ تەبىئىتىنى تەتقىق قىلىشىمىز لازىم. ئەمما بېنتام بۇلارغا پەرۋا قىلمىدى. ھازىرقى زامان مىشچانلىرىنى بولۇپمۇ ئەنگلىيە مىشچانلىرىنى، گۆدەكلەرچە تېتىقسىزلىق بىلەن ئۆلچەملىك ئادەملەر دەۋالدى. ئومۇمەن بۇ خىل غەلىتە ئۆلچەملىك ئادەملەرگە ۋە ئۇلارنىڭ دۇنياسىغا كېرەكلىك نەرسىلەرنىڭ ئۆزىلا كېرەكلىك ئىدى. ئۇ ئۆتمۈشكە، ھازىرغا ۋە كەلگۈسىگە مۇشۇ ئۆلچەم بويىچە باھا بەردى. مەسىلەن، خرىستىئان دىنى «كېرەكلىك»، چۈنكى ئۇ جىنايى ئىشلار قانۇنىدا قانۇن تەرىپىدىن ھۆكۈم قىلىدىغان جىنايەتنى دىنىي جەھەتتىن قاتتىق مەنئىي قىلىدۇ. تەنقىد «زىيانلىق»، چۈنكى ئۇ ئېسىلزادىلەرنىڭ مارتىن تۇپپېرنىڭ ئەسەرلىرىدىن ھوزۇرلىنىشىغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ، ۋەھاكازا. بۇ باتۇرنىڭ دەستۇرى شۇكى، ئۇنىڭ «قەلەم تەۋرەتمەيدىغان كۈنى يوق»[425]، ئۇ ئاشۇنداق قۇرۇق گەپلىرى بىلەن بىر تالاي كىتاب يازدى. ئەگەر مەندە دوستۇم خ. ھاينېدەك غەيرەت بولغان بولسا، بېرىم ئەپەندىنى بۇرژۇئازىيە سىنىپىنىڭ دۆتلىرى ئارىسىدىكى تالانت ئىگىسى دەپ ئاتايتتىم.

(64) سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار مۇئەييەن مىقداردىكى كاپىتال ۋە مۇئەييەن ساندىكى ئىشچىلارنى ئوخشاش كۈچكە ئىگە ۋە مەلۇم ئوخشاش سىجىللىقتا تەسىر پەيدا قىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش قورالى... دەپ قاراشقا تولىمۇ ئامراق. تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىردىنبىر ئاملى ئىكەنلىكىنى تەشەببۇس قىلىدىغانلار ئىشلەپچىقىرىشنى ھەرگىزمۇ كېڭەيتكىلى بولمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ، چۈنكى ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش ئۈچۈن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، خام ئەشيا ۋە ئىش قوراللىرى قاتارلىقلارنى ئالدىنئالا كۆپەيتىشكە توغرا كېلىدۇ، بۇ ئەمەلىيەتتە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالدىنئالا ئېشىشى بولمىسا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىشى مۇمكىن ئەمەس دېگەنلىك بىلەن باراۋەر، ياكى مۇنداقچە ئېيتقاندا، ھەرقانداق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ زادى ئېشىشى مۇمكىن ئەمەس دېگەنلىك.» (س. بېللى «پۇل ۋە ئۇنىڭ قىممىتىدىكى ئۆزگىرىشلەر» 50ـ، 70ـ بەتلەر). بېللى بۇ دىنىي ئەقىدىنى ئاساسلىقى ئوبوروت جەريانى نۇقتىئىنەزەرىدە تۇرۇپ تەنقىد قىلغان.



قاتارلىقلار بۇ دىنىي ئەقىدىدىن پايدىلىنىپ ئاقلاش مەقسىتىگە يەتتى، بولۇپمۇ كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ياكى ئەمگەك كۈچىگە ئۆزگەرتكىلى بولىدىغان كاپىتالنى مۇقىم مىقدار دەۋالدى. ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ماددا شەكلىدىكى مەۋجۇتلۇقى، يەنى ئۇ ۋەكىللىك قىلغان ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ياكى ئاتالمىش ئەمگەك فوندى دېگەنلەر ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ تەبىئىي چەكلىمىگە ئۇچرايدىغان ۋە بۆسۈپ ئۆتكىلى بولمايدىغان ئالاھىدە بىر قىسمى، دەپ ئويدۇرۇپ چىقىلدى. ئىجتىمائىي بايلىقتا مۇقىم مۈلۈك بولۇشنى ياكى ماددىي جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ فۇنكسىيىنى ئادا قىلىۋاتقان بىر قىسمىنى بولۇشنى ئىلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن، مۇئەييەن مىقداردا جانلىق ئەمگەك بولمىسا بولمايدۇ. جانلىق ئەمگەكنىڭ بۇ مىقدارى ھۈنەر-سەنئەت تەرىپىدىن بېكىتىلىدۇ. بىراق بۇ ئەمگەك مىقدارىنى ئىلگىرى سۈرۈشكە كېتىدىغان ئىشچى سانى بېكىتىلگەن بولمايدۇ، چۈنكى بۇ سان ئايرىم ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ، بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىمۇ بېكىتىلىپ بولغان ئەمەس، بېكىتىۋېتىلگىنى پەقەت ئۇنىڭ ناھايىتى زور ئېلاستىكىلىقتا ئىگە ئەڭ تۆۋەن چېكى. بۇ دىنىي ئەقىدە ئاساسلانغان پاكىت شۇكى، بىر تەرەپتىن ئىشچىلاردا ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ غەيرىي ئەمگەكچىلەرنىڭ ئىستېمال بۇيۇملىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا بۆلۈنىدىغانلىقىدىن ئىبارەت بۇ نۇقتىنى سۈرۈشتۈرۈش ھوقۇقىنىڭ بولمايدىغانلىقى، يەنە بىر تەرەپتىن ئىشچىلارنىڭ تەلىيى ئوڭ كېلىپ قالغان ئاندا-ساندا ئەھۋالدىلا بايلارنىڭ «كىرىم»نى قۇربان قىلىش ھېسابىغا ئاتالمىش «ئەمگەك فوندى»نى كېڭەيتەلەيدىغانلىقىدىن ئىبارەت(65).

(65) ج. س. مىل «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى»دە مۇنداق دەيدۇ: «ھازىر ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى تەقسىم قىلىش ئەمگەك بىلەن تەتۈر تاناسىپلىق ھالەتتە بولۇۋاتىدۇ: مەھسۇلاتنىڭ ئەڭ كۆپ قىسمى ئەزەلدىن ئەمگەك قىلمايدىغانلارغا، ئۇنىڭدىن ئازراق بىر قىسمى ئاتاقتىلا ئەمگەك قىلىدىغانلارغا تەئەللۇق بولۇپ، ئىنتايىن مىسكىن ۋە ئىنتايىن جاپالىق ئەمگەك قىلىدىغانلارغا ھېچقانچە

ئەمگەك فونددىكى كاپىتالىزم چېكىنى ئەمگەك فوندىنىڭ ئىجتىمائىي تەبىئىي چېكىگە ئۆزگەرتىش بىر مۇنچە بىمەنە مەنىداش تەكرارلىنىشنى پەيدا قىلدى. بۇنى پروفېسسور فاۋستىنىڭ مىسالى بىلەن چۈشەندۈرۈشكە بولىدۇ، ئۇ مۇنداق دېگەن:

«بىر دۆلەتنىڭ تۇراقسىز كاپىتال(66)ى ئۇنىڭ ئەمگەك فوندىدىن ئىبارەت. شۇ سەۋەبتىن ھەر بىر ئىشچى ئېرىشىدىغان ئوتتۇرىچە مائاشنى تېپىپ چىقىش ئۈچۈن، ئاددىيلا ھالدا بۇ كاپىتالنى ئىشچىلارنىڭ سانىغا بۆلسەكلا كۇپايە»(67).

بۇ ئاۋۋال ئەمەلىيەتتە بىر ئىشچىغا بېرىلگەن مائاشنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنى ھېسابلاپ چىقساق، كېيىن ئېيتالايمىزكى، بۇنداق قوشۇۋېتىشتىن چىققان نەتىجە پەرۋەردىگار بىلەن تەبىئەت مەجبۇرىي بەلگىلىگەن «ئەمگەك فوندى» قىممىتىنىڭ ئومۇمىي سوممىسىدىن ئىبارەت بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. ئاخىرىدا مۇشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق ھېسابلاپ چىقىلغان ئومۇمىي ساننى ئىشچى سانىغا بۆلسەكلا، ھەر بىر ئىشچىنىڭ قانچىلىك نەرسىگە ئېرىشكىنى مانا مەن دەپ ئايان بولىدۇ. بۇ ئىنتايىن ھىيلىگەرلەرچە ئۇسۇل. بۇ فاۋست ئەپەندىنىڭ

---

ئاشمايۋاتىدۇ، ئەڭ كۆپ كۈچ چىقىرىپ، ئەڭ جاپالىق، ئېغىر ئىشلارنى قىلىدىغان ئەمگەكچىلەر ئەڭ ئەقەللىي تۇرمۇش كاپالىتىگىمۇ ئىگە بولالمايۋاتىدۇ». ئۇقۇشماسلىق بولماسلىقى ئۈچۈن، مەن چۈشەنچە بېرىپ ئۆتەي: ج. س. مىلغا ئوخشاش ئادەملەر كونا ئىقتىسادشۇناسلىق دىنىي ئەقىدىسى بىلەن ئۇلارنىڭ ھازىرقى زامان خاھىشى زىت بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئەيىبلىنىشى كېرەك. بىراق ئۇلارنى چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق چاپانچىلىرى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قويۇش، بىر تاياقتا ھەيدەش ئادىللىق بولمايدۇ.

(66) بۇ يەردە مەن ئوقۇرمەنلەرگە شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتمەكچىمەن: ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال دېگەن بۇ ئىككى كاتېگورىيىنى ئەڭ ئاۋۋال مەن قوللانغان①. ئادام سمىتتىن بۇيانقى سىياسىي ئىقتىسادتا بۇ ئىككى كاتېگورىيىدىكى بەلگىلىمىلەر ئوبوروت جەريانىدا ھاسىل بولغان شەكىلدىن پەرقلەندۈرۈلگەن، يەنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقى ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەن. بۇ مەسىلە توغرىلىق كىتابىمىزنىڭ 2ـ قىسىم 2ـ بۆلۈمىدە[426] تېخىمۇ تەپسىلىي توختىلىمىز.

(67) كامبرىج ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ سىياسىي ئىقتىساد پروفېسسورى خ. فاۋستىنىڭ «ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالى» دىن1865 ـ يىل لوندون نەشرى،120 ـ بەتكە قاراڭ.

---

① مۇشۇ تومنىڭ 373ـ 395ـ بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



تىنماي بىر يولىلا :

«ئەنگلىيىدە ھەر يىلى جۇغلانغان بايلىق ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ، بۇنىڭ بىر قىسمى ئەنگلىيە سانائىتىنى قامداشقا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە بىر قىسمى چەتئەللەرگە چىقىرىلىدۇ... دۆلەت سانائىتىگە ئىشلىتىلىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم جۇغلانما شۇ دۆلەت ھەر يىلى جۇغلىغان بايلىقنىڭ ھېچقانچە بىر قىسمىنى ئىگىلىمەيدۇ(68)، دېيىشكە تولىمۇ بولالمايدۇ.»

بۇلاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەنگلىيە ئىشچىلىرىدىن ھېچقانداق قىممەتداش تۆلىمەي تۇرۇپ ئىگىلىۋېلىنغان ھەمدە يىلمۇيىل ئېشىۋاتقان ئۇشۇق مەھسۇلاتنىڭ زور بىر قىسمى ئەنگلىيىنىڭ ئۆزىدە ئەمەس، بەلكى چەتئەللەردە كاپىتاللىشىدۇ. بىراق ئۇستىلىمە كاپىتالغا قوشۇپ چىقىرىلىدىغانلىرى ئىچىدە بېنتام ۋە پەرۋەردىگار كەشىپ قىلغان «ئەمگەك فوندى» نىڭمۇ بىر قىسمى بار(69).

---

(68) يۇقىرىغا ئوخشاش، 122ـ ، 123ـ بەتلەرگە قاراڭ.

(69) شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، ھەر يىلى ئەنگلىيىدىن چەتئەللەرگە كاپىتاللا چىقىرىلىپ قالماي، كۆچمەنلەر شەكلىدە ئىشچىلارمۇ چىقىرىلىدۇ. ئەمما بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلۇۋاتقىنى كۆچمەنلەرنىڭ ئۆزىگە خاس مال-مۈلكى[427] ئەمەس، بۇ كۆچمەنلەرنىڭ زور كۆپچىلىكى ئىشچى ئەمەس. ئىجارىكەش دېھقانلارنىڭ ۋە ئوغۇللىرى ئۇلارنىڭ ئىچىدە ناھايىتى كۆپ ساننى ئىگىلەيدۇ. ئەنگلىيە ئۆسۈمنى دەپ ھەر يىلى چەتئەللەرگە چىقىرىدىغان ئۇستىلىمە كاپىتالنىڭ شۇ يىللىق جۇغلانما بىلەن بولغان نىسبىتى ھەر يىلى چىقىرىلىدىغان كۆچمەنلەر سانى بىلەن ئاھالىلەرنىڭ ھەر يىللىق كۆپىيىدىغان سانى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتتىن زور دەرىجىدە كۆپ.

# 23 ـ باب
# كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتى

## 1. كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئەمگەك كۈچىگە بولغان تەلەپنىڭ جۇغلانمىنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ ئېشىپ بېرىشى

بىز بۇ بابتا كاپىتالنىڭ ئېشىپ بېرىشىنىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تەقدىرىگە كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى تەتقىق قىلىمىز. كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسى ۋە ئۇنىڭ جۇغلىنىش جەريانىدىكى ئۆزگىرىشلەر بۇ تەتقىقاتىمىزدىكى ئەڭ مۇھىم ئامىل بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسىنى قوش مەنادا چۈشىنىش كېرەك. قىممەت جەھەتتىن قارىغاندا، كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسى كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا بۆلۈنۈش نىسبىتىگە ياكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى يەنى ئىش ھەققى ئومۇمىي سوممىسىغا بۆلۈنۈش نىسبىتىگە قاراپ بەلگىلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا رول ئوينايدىغان ماددا جەھەتتىن قارىغاندا، ھەرقانداق كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن جانلىق ئەمگەك كۈچلىرىگە بۆلۈنىدۇ؛ كاپىتالنىڭ بۇنداق قۇرۇلمىسى ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارى بىلەن شۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلىتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك



مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتكە قاراپ بەلگىلىنىدۇ. مەن ئالدىنقى قۇرۇلمىنى كاپىتالنىڭ قىممەت قۇرۇلمىسى، كېيىنكى قۇرۇلمىنى كاپىتالنىڭ تېخنىكىۋى قۇرۇلمىسى دەپ ئاتايمەن. بۇ ئىككى قۇرۇلما ئۆزئارا زىچ مۇناسىۋەتتە بولىدۇ. بۇ مۇناسىۋەتنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، مەن كاپىتالنىڭ تېخنىكىۋى قۇرۇلمىسى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدىغان ھەمدە تېخنىكىۋى قۇرۇلمىنىڭ ئۆزگىرىشلىرىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان كاپىتالنىڭ قىممەت قۇرۇلمىسىنى كاپىتالنىڭ ئورگانىك قۇرۇلمىسى دەپ ئاتايمەن. ئومۇمەن كاپىتال قۇرۇلمىسى دەپ ئاددىيلا تىلغا ئېلىپ ئۆتۈلگەن يەرلەردىكى قۇرۇلمىنى ھامان كاپىتالنىڭ ئورگانىك قۇرۇلمىسى دەپ چۈشىنىش كېرەك.

مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا سېلىنغان نۇرغۇنلىغان ئايرىم كاپىتال قۇرۇلما جەھەتتىن بىر-بىرىدىن ئازدۇر-كۆپتۇر پەرق قىلىدۇ. مۇشۇ كاپىتاللارنىڭ ئايرىم-ئايرىم قۇرۇلمىلىرىنى تەڭلەشتۈرۈش ئارقىلىق بۇ ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىكى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسىنى بەلگىلى بولىدۇ. ئاخىرىدا، بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىكى ئوتتۇرىچە قۇرۇلمىلارنى ئومۇمىي جەھەتتىن تەڭلەشتۈرۈش ئارقىلىق بىر مەملىكەتنىڭ ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسىنى بەلگىلى بولىدۇ، بىز تۆۋەندە تېگى-تەكتىدىن ئېيتقاندا مۇشۇنداق قۇرۇلما ئۈستىدىلا توختىلىمىز.

كاپىتالنىڭ ئېشىپ بېرىشى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنىڭ، يەنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدىغان تەركىبىي قىسمىنىڭ ئېشىپ بېرىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۈستىلىمە كاپىتالغا ئايلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىنىڭ ھامان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا، يەنى ئۈستىلىمە ئەمگەك فوندىغا ئايلىنىپ تۇرۇشىغا توغرا كېلىدۇ. بىز كاپىتالنىڭ قۇرۇلمىسى ئۆزگەرمەيدۇ، يەنى مەلۇم مىقداردىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ياكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ھەرىكەتكە

كەلتۈرۈش ئۈچۈن باشتىن-ئاياغ ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك كۈچى كېتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا باشقا ئەھۋاللارمۇ ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلايلى، مۇشۇنداق بولغاندا، ئەمگەككە بولغان تەلەپ ۋە ئىشچىلارنىڭ تىرىكچىلىك فوندى روشەنكى، كاپىتالنىڭ ئېشىپ بېرىش نىسبىتى بويىچە ئېشىپ بارىدۇ، يەنە كېلىپ كاپىتال قانچە تېز ئاشسا، ئۇلارمۇ شۇنچە تېز ئاشىدۇ. چۈنكى كاپىتال ھەر يىلى قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىپ تۇرىدۇ، ئۇنىڭ بىر قىسمى ھەر يىلى دەسلەپكى كاپىتالغا قوشۇلۇپ كېتىدۇ، كۆپەيگەن بۇ مىقدارنىڭ ئۆزى فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان كاپىتال كۆلىمىنىڭ كېڭىيىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ ھەر يىلى ئېشىپ بارىدۇ، ئاخىرىدا، بېيىشقا ئىنتىلىدىغان ئالاھىدە ھەۋەسنىڭ تەسىرى ئاستىدا، ئالايلۇق، يېڭىدىن ئەۋج ئالغان ئىجتىمائىي ئېھتىياجنىڭ تۈرتكىسى بىلەن يېڭى بازار، يېڭى مەبلەغ ساھەسى قاتارلىقلار بارلىققا كەلگەن ئەھۋالدا، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ياكى ئوشۇق مەھسۇلاتنىڭ كاپىتال بىلەن دارامەتكە بۆلۈنۈش نىسبىتى ئۆزگەرسىلا، جۇغلانمىنىڭ كۆلىمى تۇساتتىن كېڭىيىپ كېتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتال جۇغلاشقا بولغان ئېھتىياج ئەمگەك كۈچىنىڭ ياكى ئىشچى سانىنىڭ ئېشىشىدىن ئېشىپ كېتىدۇ، ئىشچىلارغا بولغان ئېھتىياج ئىشچىلارنىڭ تەمىناتىدىن ئېشىپ كېتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىش ھەققى ئۆسىدۇ. يۇقىرىدىكى پەرەزدە ئۆزگىرىش بولمىسىلا، بۇنداق ئەھۋال بەرىبىر كېلىپ چىقماي قالمايدۇ. ياللانما ئىشچىلار يىلمۇيىل كۆپىيىپ بارىدۇ، شۇڭا كاپىتال جۇغلاش ئېھتىياجى ئادەتتىكى ئەمگەك تەمىناتىدىن ئېشىپ كېتىپ، ئىش ھەققى ئۆسىدىغان مۇنداق ئەھۋال ھامان يۈز بەرمەي قالمايدۇ. پۈتكۈل 15-ئەسىردە ۋە 18-ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا، ئەنگلىيىدە بۇ جەھەتتىكى زارلىنىشلار ئاڭلىنىپ تۇراتتى. لېكىن، ياللانما ئىشچىلارنىڭ تىرىكچىلىك قىلىشىغا ۋە كۆپىيىشىگە ئازدۇر-كۆپتۇر پايدىلىق بولغان بۇ ئەھۋال كاپىتالىستىك



ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تۈپ خاراكتېرىنى قىلچە ئۆزگەرتەلمەيدۇ. ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتال مۇناسىۋەتلىرىنىڭ ئۆزىنى، يەنى بىر تەرەپتىن كاپىتالىستلارنى، يەنە بىر تەرەپتىن ياللانما ئىشچىلارنى ئۈزلۈكسىز تەكرار ھاسىل قىلىپ تۇرىدۇ؛ ئوخشاشلا، كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياكى جۇغلانما كۆلىمى كېڭەيگەن كاپىتال مۇناسىۋەتلىرىنى يەنى بىر قۇتۇپتا تېخىمۇ كۆپ ياكى تېخىمۇ چوڭ كاپىتالىستلارنى، يەنە بىر قۇتۇپتا تېخىمۇ كۆپ ياللانما ئىشچىلارنى تەكرار ھاسىل قىلىپ تۇرىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ كاپىتالدىن ئايرىلماسلىقىغا، قىممەتنى ئاشۇرۇشنىڭ ۋاستىسى سۈپىتىدە كاپىتالغا ئۈزلۈكسىز قوشۇلۇپ تۇرۇشىغا توغرا كېلىدۇ، ئۇنىڭ كاپىتالغا بولغان بېقىندىلىق مۇناسىۋىتى ئۇنىڭ تۇرۇپ بۇ كاپىتالىستقا، تۇرۇپ ئۇ كاپىتالىستقا سېتىلىپ تۇرىدىغانلىقى ئۈچۈنلا ئاشكارىلانماي قالىدۇ، شۇڭا ئەمگەك كۈچىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ئەمەلىيەتتە كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىدىكى بىر ئامىلدۇر. دېمەك، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى پرولېتارىياتنىڭ كۆپىيىشى دېمەكتۇر.(70)①

(70) كارل ماركس «ياللانما ئەمگەك ۋە كاپىتال». —«ئاممىنىڭ زۇلۇمغا ئۇچراش دەرىجىسى ئوخشاش بولغان ئەھۋال ئاستىدا، بىر دۆلەتتە پرولېتارلار قانچە كۆپەيسە، بۇ دۆلەت شۇنچە باي بولىدۇ» (كولىن«سىياسىي ئىقتىساد. ئىنقىلاب ۋە ئاتالمىش سوتسىيالىستىك ئۇتوپىيىنىڭ كېلىش مەنبەسى» 1857-يىل پارىژ نەشرى، 3-توم 331-بەت). «پرولېتار»نى ئىقتىسادشۇناسلىقتا «كاپىتال»نى ھاسىل قىلىدىغان ۋە كۆپەيتىدىغان ياللانما ئىشچىلار دەپلا چۈشىنىشكە بولىدۇ، ئۇلار پەقەت «كاپىتال جانابلىرى» (بېكېر بۇنداق ئادەملەرنى ئەشۇنداق ئاتايتتى) نىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئېھتىياجى ئوشۇقچە ئىش بولۇپ قالغاندىلا، كوچىغا ھەيدەپ چىقىرىلىدۇ. «ئىپتىدائىي ئورمانلىقلاردىكى كېسەلمەن، ئاجىز پرولېتارلار» روشېرنىڭ خىيالىدىكى ئاجايىپ فانتازىيىدۇر. ئىپتىدائىي ئورمان كىشلىرى ئىپتىدائىي ئورماننىڭ ئىگىسى، ئۇلار ئورانگۇتانغا ئوخشاش قىلچىمۇ تەپ تارتماستىن ئىپتىدائىي ئورماننى ئۆزىنىڭ مال-مۈلكى دەپ قارايدۇ. بۇنىڭدىن ئۇلارنى پرولېتار دېيىشكە بولمايدىغانلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. ئۇلار ئىپتىدائىي ئورماننى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلماي،

① مۇشۇ تومنىڭ 1107-1122-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىقتا بۇ قائىدە ناھايىتى ئېنىق بولسىمۇ، يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئا. سمىت، رىكاردو قاتارلىق كىشىلەر ھەتتا خاتا ھالدا جۇغلانمىنى ئوشۇق مەھسۇلاتتىكى پۈتۈنلەي كاپىتاللىشىدىغان قىسمىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرى تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىدىغانلىقى ياكى بۇ قىسمىنىڭ ئۈستىلمە ياللانما ئىشچىلارغا ئايلىنىدىغانلىقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قويىدى.① جون بېللېرس 1696-يىلى يەنە مۇنداق دېگەن:

«بىر كىشىنىڭ 100 مىڭ ئاكر يېرى، 100 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق پۇلى ۋە 100 مىڭ تۇياق مېلى بار دەپ قىياس قىلساق، ئەمما ئۇنىڭ بىرمۇ ئىشچىسى بولمىسا، ئۇنداقتا بۇ باي كىشى ئۆزى ئىشچى بولماي نېمە؟ ئىشچىلار باشقىلارنى بېيىتىدىغان كىشىلەر بولغاچقا، ئىشچىلار قانچە كۆپ بولسا، بايلارمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ... نامراتلارنىڭ ئەمگىكى—بايلارنىڭ بايلىق مەنبەسى»(71)

ئوخشاشلا، بېرناردى ماندېۋىلمۇ 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا مۇنداق دېگەنىدى:

«مال-مۈلۈك تولۇق كاپالەتكە ئىگە جايدا، پۇل بولمىسىمۇ بىرقەدەر ئاسان تۇرمۇش كەچۈرگىلى بولىدۇ، ئەمما نامراتلار بولمىسا بولمايدۇ. چۈنكى كىم ئەمگەك قىلىدۇ؟... ئىشچىلارنى ئاچلىقتىن خالاس قىلىش كېرەك، لېكىن ئۇلارنى مەبلەغ توپلاشقا بولىدىغان ھەرقانداق نەرسىگە

---

ئىپتىدائىي ئورمان ئۇلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغان چاغدىلا، ئۇلار پرولېتار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ساغلاملىق ئەھۋالىغا كەلسەك، ئۇلارنى ھازىرقى زامان پرولېتارلىرىنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىغا سېلىشتۇرغىلى پۈتۈنلەي مۇمكىن بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇلارنى سىفلىس ۋە چاشقان يارىسى كېسىلىگە گىرىپتار بولغان «ئاقسۆڭەكلەر»نىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىغا سېلىشتۇرۇشقىمۇ بولىدۇ. بىراق، ۋىلگېلم روشېر ئەپەندى ئىپتىدائىي ئورمان دېگەندە، ئۇنىڭ يۇرتى لېيۇنېبۇرگدىكى چاتقاللىقنى كۆزدە تۇتسا كېرەك.

(71) جون بېللېرس «ھەممىگە يارامىلىق قول سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىكى ئەمگەك ئىنىستىتۇتى قۇرۇش توغرىسىدىكى تەكلىپ» 1696-يىل لوندون نەشرى، 2-بەت.

---

① مۇشۇ تومنىڭ 1088-1120-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئىگە قىلماسلىق لازىم. ئەگەر مەلۇم جايدا ئەڭ تۆۋەن سىنىپقا مەنسۇپ بىرەر كىشى بولسا، ئۇ پەۋقۇلئاددە ئىشچانلىقى ۋە ئاچلىققا بولغان چىداملىقى بىلەن ئۆزى ئۆسكەن ئەشۇ مۇھىتتىن قۇتۇلماقچى بولسا، ھەرقانداق كىشى ئۇنىڭغا توسالغۇ بولماسلىقى كېرەك. چۈنكى جەمئىيەتتە ھەربىر كىشى، ھەربىر ئائىلە ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئىقتىسادچىل بولۇشنى ئىنكار قىلماسلىق ئەڭ ئاقىلانە چارىدۇر؛ لېكىن بارلىق باي مىللەتكە پايدىلىق بولىدىغىنى، نامراتلارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنى مەڭگۈ ئىشسىز قالدۇرماسلىق، لېكىن ئۇلارنى تاپقان پۇلىنى خەجلەپ تۈگىتىۋېتىدىغان قىلىپ قويۇشتىن ئىبارەت... ھەر كۈنلۈك ئەمگىكىگە تايىنىپ كۈن كەچۈرىدىغان كىشى ئۈچۈن ئېيتقاندا، نامراتلىق ئۇلارنى خىزمەت قىلىشقا قوزغايدۇ، بۇنداق نامراتلىقنى پەسەيتىش ئاقىلانىلىك، بۇنداق نامراتلىقنى پۈتۈنلەي تۈگىتىش ئەخمەقلىق ھېسابلىنىدۇ. مۇۋاپىق ئىش ھەققى بېرىش— ئىشچىلارنىڭ تىرىشچانلىقىنى قوزغاشتىكى بىردىنبىر ۋاسىتە. ئىش ھەققى بەك تۆۋەن بولۇپ قالسا، ئۇ ئىشچىلارنى ئۆز تەبىئىيتىگە يارىشا ياكى چۈشكۈنلەشتۈرۈپ قويىدۇ، ياكى ئۈمىدسىزلەندۈرۈپ قويىدۇ، ئىش ھەققى بەك يۇقىرى بولۇپ قالسا، ئۇلارنى تەكەببۇر ۋە جاپادىن قاچىدىغان قىلىپ قويىدۇ... يۇقىرىقى چۈشەندۈرۈشتىن شۇنى بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى، قۇللۇقنىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا يول قويمايدىغان ئەركىن مىللەت ئىچىدە، كۆپلىگەن ئىشچان نامراتلار ئەڭ ئىشەنچلىك بايلىق ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، ئۇلار يەنە دېڭىز-قۇرۇقلۇق ئارمىيىلىرىنى تولۇقلاپ تۇرىدىغان مەڭگۈ قۇرىماس بۇلاق. ئۇلار بولمىسا، ھەرقانداق راھەت-پاراغەت بولمايدۇ، ھەرقانداق بىر دۆلەتنىڭ مەھسۇلاتىدىن پايدا ئېلىش ئۈچۈن پايدىلانغىلى بولمايدۇ. جەمئىيەتنى (ئەلۋەتتە ئەمگەكچى بولمىغان جەمئىيەت) بەختكە ئېرىشتۈرۈش، خەلقنى ئېچىنارلىق بولسىمۇ ئۆز ھالىتىدىن ئۆزى رازى بولىدىغان قىلىش ئۈچۈن، كۆپ سانلىق كىشىلەرنى نادان ھەم نامرات ھالەتتە قالدۇرۇش كېرەك. بىلىم بىزدە ئېھتىمۇ چوڭ ۋە ئېھتىمۇ كۆپ ئارزۇ پەيدا قىلىدۇ، ئەمما ئادەمنىڭ ئارزۇسى ئازايغانسېرى، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش شۇنچە ئاسان بولىدۇ.»(72)

جۇغلانما جەريانىدىكى مېخانىزمنىڭ ئۆزى كاپىتالنى ئاشۇرۇش بىلەن بىر ۋاقىتتا، «ئىشچان كەمبەغەل»لەرنىڭ يەنى ياللانما ئىشچىلارنىڭ سانىنى كۆپەيتىدىغانلىقىنى، بۇ ياللانما ئىشچىلارنىڭ

---

(72) ب. ماندېۋىل («ھەسەل ھەرىسى ھەققىدە مەسەل» 1728-يىل لوندون 5-نەشرى، قوشۇمچە ئىزاھات 212-، 213-، 328-بەتلەر)—«تېجەشلىك ياشاش بىلەن ئۈزلۈكسىز ئەمگەك قىلىش كەمبەغەللەر ئۈچۈن ئېيتقاندا، ماددىي جەھەتتىن بەخت( ئۇ خىزمەت كۈنىنى ئىمكانقەدەر ئۇزارتىشنى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىمكەنقەدەر ئازايتىشنى كۆرسىتىدۇ) يولىغا مېڭىشنى، دۆلەت (يەنى پومېشچىك، كاپىتالىست ۋە ئۇلارنىڭ سىياسىي دائىرىسىدىكى ئېسىلزادىلىرى بىلەن ۋاكالەتچىلىرى) ئۈچۈن ئېيتقاندا، بېيىش يولىغا مېڭىشنى كۆرسىتىدۇ» («قول سانائەت ۋە سودا ھەققىدە» 1770-يىل لوندون نەشرى، 54-بەت)

ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى كۈندىن-كۈنگە ئېشىپ بارىدىغان كاپىتالىنىڭ كۈندىن-كۈنگە ئېشىپ بارىدىغان ئېشىش كۈچىگە ئايلاندۇرماي ئامالى يوقلۇقىنى ھەمدە بۇ ئارقىلىق ئۇلار ئۆزلىرى بارلىققا كەلتۈرگەن، لېكىن پېرسونالاشقان كاپىتالىستىنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولغان مەھسۇلاتنىڭ بېقىندىلىق مۇناسىۋىتىنى ئەبەدىيلەشتۈرىدىغانلىقىنى ماندىۋىلدىن ئىبارەت سەممىي ۋە كاللىسى ئوچۇق بۇ ئادەم تېخى چۈشەنمەيدۇ. سىر ف. م. ئىدېن ئۆزىنىڭ «كەمبەغەللەرنىڭ ئەھۋالى ياكى ئەنگلىيە ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ تارىخى» دېگەن ئەسىرىدە بۇنداق بېقىندىلىق مۇناسىۋەت ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

بىزنىڭ بۇ يېرىمىزدە، ئېھتىياجنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئەمگەك قىلىش زۆرۈر، شۇنىڭ ئۈچۈن، جەمئىيەتتە كەم دېگەندە بىر قىسىم كىشىلەر ھارماي-تالماي ئەمگەك قىلىشى كېرەك... لېكىن ئەمگەك قىلمايدىغان بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ ئىختىيارىدا تىرىشچانلىقى بىلەن ئالغان مەھسۇلاتى بولىدۇ. بۇ مۈلۈكدارلارنىڭ بۇنداق ئىمكانىيەتكە ئىگە بولۇشىغا پەقەت مەدەنىيلىك ۋە تەرتىپلا سەۋەب بولىدۇ؛ ئۇلار پۈتۈنلەي شەھەر ئاھالىسى تۈزۈمىدىن يارىتىلغان نەرسىدۇر(73). چۈنكى بۇنداق تۈزۈم ئەمگەك قىلىشتىن باشقا ئۇسۇللار بىلەنمۇ ئەمگەك مېۋىسىنى ئىگەللىۋېلىشقا بولىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. مال-مۈلۈككە مۇستەقىل ئىگىدارلىق قىلىدىغان كىشى مال-مۈلۈككە ئىگىدارلىق قىلىشقا مۇۋەپپەق بولۇشتا باشقىلارنىڭ ئىقتىدارىدىن ئەسلا يۇقىرى بولمىغان ئۆزىنىڭ ئىقتىدارىغا ئەمەس، بەلكى پۈتۈنلەي دېگۈدەك باشقىلارنىڭ ئەمگىكىگە تايىنىدۇ؛ بايلارنىڭ كەمبەغەللەرگە ئوخشىمايدىغان يېرى ئۇلارنىڭ يەرگە ۋە پۇلغا ئىگە بولغانلىقىدا ئەمەس، ئەمگەكنى باشقۇرۇش ھوقۇقىغا ئىگە بولغانلىقىدا... كەمبەغەللەرگە ئۇلارنى پەسكەش ياكى قۇلغا ئوخشاش ياشايدىغان ئورۇنغا چۈشۈرۈپ قويۇش ئەمەس، بەلكى ئۇلارنى راھەت ۋە ئازادە بولغان بېقىندىلىق مۇناسىۋەتكە ئىگە قىلىش ماس كېلىدۇ، مال-مۈلۈككە ئىگە كىشى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۆزلىرى ئۈچۈن ئەمگەك قىلىدىغان كىشىلەر ئالدىدا تولۇق تەسىر كۆرسىتەلەيدىغان ۋە ئابرۇيلۇق بولۇش ماس كېلىدۇ... ئىنسانلارنىڭ تەبىئىي خۇسۇسىيىتىنى بىلىدىغان ھەر بىر ئادەم شۇنى

(73) ئىدېن «شەھەر ئاھالىسى تۈزۈمى» كىم ياراتقان نەرسە ئىكەن؟ دەپ سوئال قويۇشى لازىم ئىدى، ئۇ قانۇنىي خام خىيال كۆز قارىشى ئاساسىدا، قانۇنىي ماددىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىنىڭ مەھسۇلى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىنى قانۇنىنىڭ مەھسۇلى دەپ قارايدۇ. لېنگې «قانۇن روھى دېگىنىمىز مۈلۈكچىلىك ھوقۇقى دېگەنلىكتۇر»[428] دېگەن بىر جۈملە سۆزنى ئىشلىتىپ، مونتېسكىنىڭ خىيالىي «قانۇن روھى»نى ئاغدۇرۇپ تاشلايدۇ.



چۈشىنىدۇكى، ئىشچىلارنىڭ ئۆز تۇرمۇشىنى خۇشال-خۇرام ئۆتكۈزۈشىدە بۇنداق بېقىندىلىق مۇناسىۋەتنىڭ بولۇشى زۆرۈر.»(74)

گېزى كەلگەندە شۇنى ئېيتىپ قويۇش كېرەككى، ئادام سمىتنىڭ ئوقۇغۇچىلىرى ئىچىدە، پەقەت سىر ف. م. ئىدېنلا 18ـئەسىردە خېلى مۇھىم نەتىجىلەرگە ئېرىشتى.(75)

(74) ئىدېن «كەمبەغەللەرنىڭ ئەھۋالى ياكى ئەنگلىيە ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ تارىخى» 1ـتوم، 1ـبۆلۈم، 1ـباب 1ـ، 2ـبەتلەر ۋە كىرىش سۆز 20ـبەت.

(75) ناۋادا ئوقۇرمەنلەر 1798ـيىلى «نوپۇس پرىنسىپى»نى ئېلان قىلغان مالتۇسنى ئۇنتۇپ قالماسلىقىمىزنى ئېسىمىزگە سالماقچى بولسا، مەنمۇ شۇنى سىلەرنىڭ ئېسىڭلارغا سېلىپ قويايكى: ئۇنىڭ بۇ كىتابىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى نۇسخىسى دېفو، سىر جېمس ستيۇئارت، تائۇنسېند، فرانكلىن، ۋوللېس قاتارلىق كىشىلەرنىڭ ئەسەرلىرىدىن كۆچۈرۈپ ئېلىنغان باشلانغۇچ مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرىدەك يۈزەكى مەشىق ۋە پوپلارچە قۇرۇق گەپ بىلەن ھەيۋە قىلماقتىن باشقا نەرسە ئەمەس، بۇنىڭدا ئۆزى مۇستەقىل پىكىر يۈرگۈزگەن بىرەر مەزمۇنمۇ يوق. بۇ كىتابچىنىڭ بىر مەزگىل زىلزىلە پەيدا قىلىشىغا پۈتۈنلەي پارتىيەۋازلارنىڭ مەنپەئەتى سەۋەب بولغان. فرانسىيە ئىنقىلابى برىتانىيە پادىشاھلىقىدا قىزغىن قوغدىغۇچىسىنى تاپقان؛ 18ـئەسىردە تەدرىجىي توقۇپ چىقىلغان ۋە ئارقىدىنلا بىر قېتىملىق غايەت زور ئىجتىمائىي كرىزىس داۋامىدا ماختاپ كۆككە كۆتۈرۈپ تەشۋىق قىلىنىپ كوندورسى قاتارلىق كىشىلەرنىڭ تەلىماتلىرىغا تاقابىل تۇرۇشتىكى ھېچقانداق چاتاق چىقمايدىغان زەھەرسىزلەندۈرۈش دورىسى قىلىنغان «ئاھالە پرىنسىپى»نى ئەنگلىيە ئولىگارخ ھۆكۈمىتى ئىنسانلار تەرەققىياتى ئۈستىدە ئىزدىنىدىغان بارلىق ئارزۇلارنى ئەڭ ئۈنۈملۈك يوقىتىدىغان پرىنسىپ دەپ قارىدى ھەمدە قىزغىن ئالقىشلىدى. مالتۇس ئۆزىنىڭ مۇۋەپپەقىيىتىدىن قاتتىق ھەيران قالدى، شۇنىڭ بىلەن بەزى يۈزەكى ئەپلەپ-سەپلەپ قۇراشتۇرۇپ چىققان ماتېرىياللارنى ئەسلىدىكى نۇسخىغا كىرگۈزدى، يەنە ئۇنىڭغا ئازراق يېڭى نەرسىلەرنى قوشتى، ئەمما بۇ قوشقان نەرسىلەر مالتۇس بايقىغان نەرسىلەر ئەمەس، بەلكى ئۇ باشقىلارنىڭ نەرسىسىنى ئىگىلەپ ئۆزىنىڭ قىلىۋالدى. گېزى كەلگەندە شۇنىمۇ ئېيتىپ ئۆتۈش كېرەككى، مالتۇس گەرچە ئەنگلىيە دۆلەت دىنى ئالىي چېركاۋ مەزھىپىنىڭ[9] پوپى بولسىمۇ، لېكىن ئۇ توي قىلماي بىر ئۆمۈر موناخ بولۇشقا قەسەم بەرگەن. بۇ دەل پروتېستانتلار كېمبرىج ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ تەتقىقاتچىسى بولۇش لاياقىتىگە ئىگە بولۇشنىڭ بىردىنبىر شەرتى ئىدى. «نىكاھلىق بولغانلار بۇ كومىتېتقا ئەزا بولالمايتتى. ھەرقانداق ئەزا نىكاھلىق بولغان ھامان ئەزالىقتىن قالاتتى.» («كېمبرىج ئۇنىۋېرسىتېتى كومىتېت دوكلاتى» 172ـبەت) بۇ ھال مالتۇسنى پروتېستانت دىنىنىڭ باشقا پوپلىرىدىن پەرقلەندۈرۈشتە پايدىلىق ئورۇنغا ئىگە قىلدى، چۈنكى باشقا پروتېستانت پوپلىرى

يۇقىرىدا پەرەز قىلىنغاندەك ئىشچىلارغا ھەممىدىن بەكرەك پايدىلىق بولغان جۇغلاش شارائىتىدا، ئىشچىلارنىڭ كاپىتالغا بولغان بېقىندىلىق

---

كاتولىك دىنىنىڭ راھىپلارنىڭ ئۆمۈر بويى نىكاھلىق بولماسلىق توغرىسىدىكى مۇقەددەس نەسىھەت سۆزلىرىنى چۆرۈپ تاشلاپ ھەممە «كۆپ پەرزەنتلىك بولۇش-كۆپىيىش»[429] دېگەن ۋەسىيەتنى ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابىدا بەلگىلەنگەن ۋەزىپە دەپ بىلدى، نەتىجىدە ھەممە يەردە نوپۇسنىڭ كۆپىيىشى ئۈچۈن تولىمۇ ئېتىبارسىز تۆھپىلەرنى قوشتى، شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە ئىشچىلار سىنىپىغا «ئاھالە پرىنسىپى»نى تەشۋىق قىلدى ۋە چۈشەندۈردى. مەسىلىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغىنى شۇكى: ئىقتىسادشۇناسلىقتا رەزىللىك بىلەن تەقلىد قىلىپ ياساپ چىقىلغان ئەسلىدىكى جىنايەت، ئادەم ئاتا ئالمىسى، «تەقەززالىق ئىچىدىكى شەھۋانىي نەپس»نى، پوپ تائۇنسېند قىزىق گەپ بىلەن «كۇپىدوننىڭ ئوقىيا ئوقىنى گاللاشتۇرۇپ قويغان تۇرلۇك توسالغۇلار» دەپ ئاتىدى—بۇ نازۇك مەسىلىنى بۇرۇنمۇ ۋە ھازىرمۇ پروتېستانت ئىلاھىيەتشۇناسلىقى ياكى توغرىسىنى ئېيتقاندا پروتېستانت چېركاۋىدىكى تۆرىلەر مونوپول قىلىۋالغانىدى. ۋېنېتسىيىلىك روھانىي ئورتېستىندىن ئىبارەت بۇ ئىجادىي پىكىر قىلىدىغان ئەقىللىق يازغۇچىدىن باشقا، كۆپ ساندىكى نوپۇس مۇلاھىزىچىلىرىنىڭ ھەممىسى پروتېستانت پوپلىرىدىن ئىدى. مەسىلەن: بروكنېر، ئۇ 1767ـيىلى لېيدېندا نەشر قىلدۇرغان «ھايۋانات دۇنياسى ھەققىدە» دېگەن كىتابىدا ھازىرقى زامان نوپۇس نەزەرىيىسىنى چالا قويماي ناھايىتى تەپسىلىي بايان قىلغان، بۇ كىتابنىڭ ئىدىيىسى كېنى ئۆزىنىڭ ئوقۇغۇچىسى جانابى مرابو ئوتتۇرىسىدىكى مۇشۇ تېما توغرىسىدىكى بىر قېتىملىق قىسقا تالاش-تارتىشتىن ئېلىنغان[430]، كېيىنكىلىرى بولسا پوپ ئۇئۇللېس، پوپ تائۇنسېند، پوپ مالتۇس ۋە ئۇنىڭ ئوقۇغۇچىسى ئارخىپوپ ت. چالمېرسلار بولدى، بۇ مەزھەبنىڭ ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان بەزى پوپ ۋە ئەدىبلىرى ئۈستىدە سۆزلەپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق. سىياسىي ئىقتىساد ئىلمىنى گوببس، لوك، يۇمغا ئوخشاش بىرتۈركۈم پەيلاسوپلار شۇنىڭدەك توماس مور، تېمپل، سيۇللى، د. ۋىنت، نورس، لۇ. ۋاندېرلىنت، كانتىلئون، فرانكلىنغا ئوخشاش بىر تۈركۈم سودىسانائەتچىلەر ۋە سىياسىي ئەربابلار ھەممىدىن بۇرۇن تەتقىق قىلدى، بولۇپمۇ پېتتى، باربون، ماندېۋىل، كۇسنايغا ئوخشاش بىر تۈركۈم دوختۇرلار نەزەرىيە جەھەتتە تەتقىقات ئېلىپ باردى ھەمدە غايەت زور مۇۋەپپەقىيەت قازاندى. ھەتتا 18ـئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، شۇ چاغدىكى بىر داڭلىق ئىقتىسادشۇناس پوپ تېككېر ئەپەندى يەنە ئۆزىنى پۇل-مال تەتقىقاتى ئېلىپ بارغانلىقى بىلەن ئاقلىغانىدى. كېيىن، دەل «ئاھالە پرىنسىپى»نىڭ پەيدا بولۇشىغا ئەگىشىپ، پروتېستانت پوپلىرىنىڭ كۈنى تۇغۇلدى. ئاھالىنى بايلىقنىڭ ئاساسى دەپ قارايدىغان ھەممە ئادەم سىمىتقا ئوخشاش پوپلارنىڭ كېلىشتۈرگىلى بولمايدىغان دۈشمىنى بولغان پېتتى بۇ رەزىل ئىشتىراكچىلارنى ئالدىن بايقىغاندەك: «ئادۋوكاتلار ئاچلىقتىن ئۆلگەن جايدا قانۇن ئەڭ راۋاجلانغانغا ئوخشاش، راھىبلار ئەڭ تەركىدۇنيا بولغان چاغدا، دىن ئەڭ گۈللىنىدۇ»، دېدى. پېتتى شۇ مۇناسىۋەت بىلەن پروتېستانت پوپلارغا نەسىھەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر سىلەر پاۋېلغا يەنە ئەگىشىشنى، ئۆمۈر بويى نىكاھلانماي «پەرھىز تۇتۇش»نى خالىمىساڭلار، «ھېچ بولمىغاندا ھازىر بار



مۇناسىۋىتى چىداپ تۇرغىلى بولىدىغان ياكى ئىدېن ئېيتقاندەك «خاتىرجەم ۋە ئازادە» شەكىل ئالىدۇ. بۇ مۇناسىۋەت كاپىتالنىڭ

---

بولغان پوپ مائاشى بىلەن قوبۇل قىلىشقا بولىدىغان پوپلاردىن ئوشۇق پوپلارنى يېتىلدۈرمەڭلار، يەنى شۇنداق دېمەكچىمەنكى، ئەنگلىيە بىلەن ئۇئېلستا 12 مىڭ كىشىلىكلا پوپ مائاشى بار ئەھۋالدا، 24 مىڭ پوپ يېتىلدۈرۈلسە، ئاقىلانىلىك بولمايدۇ، چۈنكى تىرىكچىلىك يولىنى تاپالمىغان 12 مىڭ كىشى قانداق قىلىپ بولمىسۇن ئۆزىنىڭ ھايات كەچۈرۈش يولىنى ئىزدەيدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار خەلق ئارىسىغا كىرىپ، كىشىلەرگە: ئەشۇ مائاشلىق 12 مىڭ پوپ كىشىلەرنىڭ ئىدىيىسىنى زەھەرلەۋاتىدۇ، بۇ جانلارنى ئاچلىقتىن ئۆلتۈرۈۋاتىدۇ، ئۇلارنى جەننەتكە كىرىش يولىغا ئەمەس، بەلكى تۈيۈق يولغا باشلاۋاتىدۇ، دەپ ۋائىزلىق قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ مۇشۇنداق قىلىشتىن باشقا، تېخىمۇ ئاسان تىرىكچىلىك قىلىشقا بولىدىغان يەنە قانداق ئۇسۇلى بولسۇن؟» (پېتتى «باج ھەققىدە»، 1667ـيىل لوندون نەشرى، 57ـبەت) ئادام سىمىتنىڭ شۇ چاغدىكى پروتېستانت پوپلارغا بولغان پوزىتسىيىسىنى تۆۋەندىكى مۇنۇ ئىشتىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. «قانۇنشۇناس دوكتور ئادام سىمىتقا يېزىلغان بىر پارچە خەت، ئۇنىڭ دوستى داۋىد يۇمنىڭ ھاياتى ۋە پەلسەپىسى ھەققىدە» (خرىستىئان دەپ ئاتالغان بىر كىشىنىڭ ئەسىرى، 1784ـيىل ئوكسفورد 4ـنەشرى) دېگەن بۇ ئەسەردە، نورۋىچلىك ئالىي نوپۇزلۇق چېركاۋ مەزھىپىنىڭ ئېپىسكوپى دوكتور خورن ئا. سىمىتنى ئەيىبلىدى، چۈنكى سىمىت سىر ئېيىپ ئەپەندىگە يازغان بىر پارچە ئوچۇق خېتىدە «ئۆز دوستى داۋىدنى〈 يەنى يۇمنى〉ئۆچمەس تۆھپىسى بار دېمەكچى بولغانىدى، سىمىت ئامما: «يۇم ۋاپات بولۇش ئالدىدا كارۋاتتا يېتىپ تۇرۇپمۇ لۇكئاننىڭ ئەسەرلىرىنى ئوقۇپ ۋە ۋەۋىست ئويۇنىنى ئويناپ ئۆزىنى خۇشال قىلغان» دەپ بايان قىلغان، ھەتتا: «مەن يۇمنى ھايات ۋاقىتتا تاكى ئۇ ئۆلگەندىن كېيىنمۇ باشتىن-ئاياغ: ئۇ ئىنسانلارنىڭ تەبىئىي ئاجىزلىقى يول قويغان دائىرە ئىچىدە ئەقىلدە، ئەخلاقتا كامالەتكە يەتكەن كىشى بولۇپ قالدى، دەپ ھېسابلايمەن»دەپ يېزىشقا جۈرئەت قىلالىغانىدى. بۇ ئېپىسكوپ غەزەپلەنگەن ھالدا: «تەخسىر، سىزنىڭ دىن دەپ ئاتالغان ھەممە نەرسىگە قارشى تۇرىدىغان ئۆگشالماس بىر نەرسىنى شۇنىڭدەك دىن دېگەن بۇ ئاتالغۇنىمۇ كىشىلەرنىڭ خاتىرىسىدىن يوقىتىۋېتىشكە پۈتۈن كۈچى بىلەن ئۇرۇنغان ھەتتا شۇنداق قىلماقچى بولغان كىشىنىڭ خاراكتېرى ۋە ئەخلاقىنى ماختاپ ئەقىل ۋە ئەخلاقتا كامالەتكە يەتكەن دەپ تەسۋىرلىدىڭىز، مۇشۇنداق قىلىسىڭىز مۇۋاپىق بولامدۇ؟» (يۇقىرىقى كىتاب، 8ـبەت) «لېكىن ھەقىقەتنى سۆيىدىغان دوستلار، مەيۈسلەنمەڭلار، ئاتېئىزمنىڭ ئۆمرى ئۇزۇنغا بارمايدۇ» (17ـبەت) ئادام سىمىت «ۋەھشىيلىك ۋە يامان نىيەت بىلەن 〈ئۆزىنىڭ «ئەخلاق تەبىئىتى ھەققىدە» دېگەن نەرسىسى ئارقىلىق〉 ئاتېئىزمنى دۆلەتنىڭ ھەممە يېرىدە تەرغىپ قىلدى... دوكتور جانابلىرى، بىز سىزنىڭ ھىيلىڭىزنى چۈشىنىمىز ! ياخشى ئويلاپسىز، لېكىن بۇ قېتىم چوتنى خاتا سوقتىڭىز. سىز جانابى داۋىد يۇمنى مىسال كەلتۈرۈپ بىزنى، ئاتېئىزم ئىرادىسىنى يوقاتقان كىشىلەر ئۈچۈن ئېيتقاندا بىردىنبىر ئويغاتقۇچى دورا بولىدۇ، ئۆلۈم ۋە ۋەھىمىگە تاقابىل تۇرىدىغان بىردىنبىر زەھەر

كۆپىيىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ تېخىمۇ كۈچەيمەي، بەلكى تېخىمۇ كېڭىيىپلا بارىدۇ، دېمەك كاپىتالنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە ۋە ھۆكۈمرانلىق دائىرىسى پەقەت ئۇنىڭ ئۆز كۆلىمىنىڭ ۋە ئۆز پۇقرالىرى سانىنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ كېڭىيىپ بارىدۇ. ئىشچىلارنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقارغان، كۈندىن كۈنگە ئېشىپ بارىدىغان ھەمدە بارغانسېرى كۆپلەپ ئۇستىلىمە كاپىتالغا ئايلىنىپ تۇرىدىغان ئوشۇق مەھسۇلاتلىرىنىڭ خېلى كۆپ قىسمى تۆلەم ۋاستىسى شەكلىدە يەنە ئىشچىلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ بەھرىمەنلىنىش دائىرىسىنى كېڭەيتىش، كۆپرەك كىيىم-كېچەك، ئۆي جاھازلىرىغا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىستېمال فوندىغا ئىگە بولۇش ھەمدە ئاز مىقداردا زاپاس پۇل ساقلاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولىدۇ. بىراق ياخشىراق كىيىم-كېچەك، يېمەك-ئىچمەككە، يۇقىرىراق ئىش ھەققىگە ۋە كۆپرەك ئۆزىگە خاس مۈلۈككە[427] ئىگە بولغانلىق بىلەن قۇللارنىڭ بېقىندىلىق مۇناسىۋىتى ۋە ئۇلارغا قارىتىلغان ئېكسپىلاتاتسىيە يوقاپ كەتمەيدۇ، ياللانما ئىشچىلارنىڭ بېقىندىلىق مۇناسىۋىتى ۋە ئۇلارغا قارىتىلغان

قايتۇرغۇچ دورا بولىدۇ ، دېگەنگە ئىشەندۇرمەكچى بولدىڭىز... سىز خارابىلىق ئىچىدىكى ۋاۋىلىونغا قاراپ كۈلۈپ يۈرۈۋېرىڭ! شەپقەتسىز ئالۋاستى فارائوننى تەبرىكلەۋېرىڭ! »( يۇقىرىقى كىتاب،20-،21 ـ22 ـبەتلەر) ئا. سمىتنىڭ ئوقۇغۇچىلىرىدىن ئەنئەنىچى بىرسى ئا. سمىت ئۆلگەندىن كېيىن: «سمىتنىڭ يۇم بىلەن بولغان دوستلۇقى ئۇنىڭ بىر خرىستىئان بولۇشىغا توسالغۇ بولدى... ئۇ يۇمنىڭ ھەربىر ئېغىز سۆزىگە ئىشىنىدۇ. ئەگەر يۇم ئۇنىڭغا، ئاي بىر پىشىل رەڭلىك پىشلاق دېگەن بولسىمۇ، ئۇ ئىشىنەتتى. شۇڭا، يۇم خۇدامۇ، مۆجىزىمۇ يوق نەرسە دېسە، ئوخشاشلا ئىشىنىشى تۇرغان گەپ... سمىت سىياسىي پرىنسىپ جەھەتتە، جۇمھۇرىيەت مەسلىكىگە يېقىن ئىدى» (جامېس ئاندېرسون «ھەسەل ھەرىسى» 1791ــ1793ـيىللىرى ئېدىنبۇرگ نەشرى، جەمئىي 18 توم، 3ـتوم 165ـ، 166ـبەتلەر). پوپ ت. چالمېرس پوپلار ئاللانىڭ ئۈزۈمزارىدا ئوخشاشلا بەختلىك ئەمگەك قىلىۋاتقان بولسىمۇ، ئا. سمىت پروتېستانت پوپلارغا دارىتما قىلىش ئۈچۈن، يامان نىيەت بىلەن «غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرى»دىن ئىبارەت بۇ كاتېگورىيىنى توقۇپ چىقتى دەپ ئا. سمىتتىن گۇمانلانغانىدى.[431]



ئېكسپىلاتاتسىيىمۇ يوقاپ كەتمەيدۇ. كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى ئارقىسىدا ئەمگەك باھاسىنىڭ ئۆسكەنلىكى، ئەمەلىيەتتە ياللانما ئىشچىلار ئۆزى ئۈچۈن سوققان ئالتۇن كىشەننىڭ ئۇزىراپ ھەم ئېغىرلىشىپ كەتكەنلىكىنى، ئۇ كىشەننى سەل بوشىتىپ قويۇشقا يول قويۇلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ، خالاس. بۇ مەسىلە ئۈستىدىكى تالاش-تارتىشتا كۆپىنچە ئاساسلىق نەرسىگە، يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋەكىللىك خاراكتېرگە ئىگە ئالاھىدىلىكىگە سەل قارالدى. بۇ يەردە، ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشتا بۇنىڭ مۆلازىمىتى ياكى مەھسۇلاتى بىلەن خېرىدارنىڭ شەخسىي ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش مەقسەت قىلىنغان ئەمەس. خېرىدارنىڭ مەقسىتى ئۆز كاپىتالىنى كۆپەيتىش، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش، شۇ ئارقىلىق ئۇنىڭغا سىڭگەن ئەمگەكنىڭ ئۆزى ھەق تۆلىگەن ئەمگەكتىن كۆپرەك بولۇشىنى، يەنى ئۆزى ھېچقانداق چىقىم قىلمايلا، تاۋارنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق رېئاللىشىدىغان قىممەتكە ئىگە بولۇشنى ئىشقا ئاشۇرۇشتىن ئىبارەت. قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش ياكى پايدا تېپىش مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ مۇتلەق قانۇنىيىتىدۇر. ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى كاپىتال ئورنىدا ساقلاپ تۇرغان، ئۆز قىممىتىنى كاپىتال ئورنىدا تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان ھەمدە ئۇستىلىمە كاپىتال مەنبەسىنى ھەقسىز ئەمگەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرغان ئەھۋالدىلا سېتىلىدۇ.(76) دېمەك، ئەمگەك كۈچىنىڭ سېتىلىش شارائىتى ئىشچىلار

(76) 2ـنەشرىگە ئىزاھ: «لېكىن، سانائەت ئىشچىلىرى ياكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى بولسۇن، ئۇلارنىڭ ئىشقا ئورۇنلىشىش چەكلىمىسى ئوخشاش بولىدۇ، ياللىغۇچى ئۇلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىدىن شىلىۋالىدىغان پايدا ئەنە شۇنىڭدىن كېلىدۇ. ئىش ھەققى نىسبىتى بەك يۇقىرى بولۇپ، ياللىغۇچىنىڭ پايدىسى ئوتتۇرىچە پايدىدىن تۆۋەن بولۇپ قالسا، ياللىغۇچى ئۇلارنى قايتا ياللىمايدۇ ياكى ئۇلار ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىشكە قوشۇلغان ئەھۋال ئاستىدىلا ياللايدۇ.» (جون ۋادې «ئوتتۇرا سىنىپ ۋە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تارىخى»، 1835ـيىل لوندون 3ـنەشرى، 240ـبەت)

ئۈچۈن قانداق پايدىلىق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بايلىقنىڭ كاپىتال سۈپىتىدە ئۈزلۈكسىز كېڭىيىپ ۋە تەكرار ھاسىل قىلىنىشى ئۈچۈن، ئەمگەك كۈچىنى ھامان ئۈزلۈكسىز تۈردە تەكرار سېتىپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. بىز شۇنى بىلدۇقكى، ئىش ھەققى ئۆزىنىڭ ئەسلىي خاراكتېرىدىن ئېيتقاندا، ئىشچىلاردىن مەلۇم ساندىكى ھەقسىز ئەمگەك بىلەن ئۈزلۈكسىز تەمىنلەشنى تەلەپ قىلىدۇ.① ئىش ھەققى ئۆسۈش بىلەن ئەمگەك باھاسىنىڭ بىللە تۆۋەنلىشىدەك ئەھۋالنى قويۇپ تۇرغان تەقدىردىمۇ، ئىش ھەققىنىڭ ئېشىشى بەك كەتسە ئىشچىلار چوقۇم تەمىنلەيدىغان ھەقسىز ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئازايغانلىقىنى چۈشەندۈرىدۇ. بۇنداق ئازىيىش تۈزۈمنىڭ ئۆزىگە تەھدىت سالىدىغان دەرىجىگە مەڭگۈ يېتەلمەيدۇ. ئىش ھەققى نىسبىتىگە دائىر زوراۋانلىق توقۇنۇشلىرىنى تىلغا ئالماي تۇرايلى—ئادام سمىتمۇ بۇرۇنلا كۆرسىتىپ ئۆتكەندەك[432]، بۇخىل توقۇنۇش داۋامىدا، ياللىغۇچى ھامان ئۆزىنىڭ ياللىغۇچىلىق خىسلىتىنى ساقلايدۇ—كاپىتال جۇغلاشتىن كېلىپ چىقىدىغان ئەمگەك باھاسىدىكى ئۆسۈش تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئەھۋالنىڭ بىرىدىن باشقا نەرسە ئەمەس:

بىر خىل ئەھۋال مۇنداق، ئەمگەك باھاسى داۋاملىق ئۆسىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ ئۆسۈشى جۇغلانمىنىڭ ئېشىشىغا توسالغۇلۇق قىلمايدۇ؛ بۇنىڭ ئەجەبلەنگۈدەك يېرى يوق، چۈنكى ئا.سمىت مۇنداق دېگەن:

«پايدا تۆۋەنلەپ كەتكەن تەقدىردىمۇ، كاپىتال يەنىلا ئېشىپ بارىدۇ، ھەتتا ئۇنىڭ ئېشىشى بۇرۇنقىدىنمۇ تېز بولىدۇ... پايدىسى ئاز كۆپ كاپىتالنىڭ ئېشىشى ئومۇمەن پايدىسى كۆپ ئاز كاپىتالدىن تېز بولىدۇ» («دۆلەت بايلىقى ھەققىدە»، 1-توم 189-بەت).

مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، ناھايىتى ئېنىقكى، ھەقسىز ئەمگەكنىڭ

① مۇشۇ كىتابنىڭ 992-، 1000-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئازىيىشى كاپىتال ھۆكۈمرانلىقىنىڭ كېڭىيىشىگە ھەرگىز توسالغۇ بولالمايدۇ. يەنە بىر خىل ئەھۋال مۇنداق، جۇغلانما ئەمگەك باھاسىنىڭ ئۆسۈشى بىلەن ئاجىزلايدۇ، چۈنكى پايدىنىڭ تۈرتكىسى ئاستىلاپ قالىدۇ، جۇغلانما ئازىيىدۇ. لېكىن جۇغلانمىنىڭ ئازىيىشىغا ئەگىشىپ، جۇغلانمىنىڭ ئازىيىش سەۋەبىمۇ، يەنى كاپىتال بىلەن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىدىغان ئەمگەك كۈچى ئوتتۇرىسىدىكى تەڭپۇڭسىزلىقمۇ يوقىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مېخانىزم ئۆزى ۋاقىتلىق كەلتۈرۈپ چىقارغان توسالغۇنى ئۆزلۈكىدىن يوقىتىدۇ. ئەمگەك باھاسى قايتىدىن كاپىتالنىڭ ئېشىش ئېھتىياجىغا ماس كېلىدىغان سەۋىيىگە چۈشىدۇ، ھازىر بۇ سەۋىيە ئىش ھەققىنى ئۆستۈرۈشتىن ئىلگىرىكى نورمال سەۋىيىدىن تۆۋەن بولامدۇ، يۇقىرى بولامدۇ ياكى ئۇنىڭغا باراۋەر بولامدۇ بەرىبىر. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بىرىنچى خىل ئەھۋالدا، ئەمگەك كۈچى ياكى ئىشچىلار ئاھالىسىنىڭ مۇتلەق ئېشىشى ياكى نىسپىي ئېشىشىنىڭ ئاستىلىشى ئوشۇقچە كاپىتالنىڭ ھاسىل قىلىنىشىغا سەۋەب بولمايدۇ، ئەكسىچە، كاپىتالنىڭ ئېشىشى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا بولىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ يېتىشمەسلىكىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئىككىنچى خىل ئەھۋالدا، ئەمگەك كۈچى ياكى ئىشچىلار ئاھالىسىنىڭ مۇتلەق ئېشىشى ياكى نىسپىي ئېشىشىنىڭ تېز بولۇشى كاپىتال يېتىشمەسلىكىنى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ، ئەكسىچە، كاپىتالنىڭ ئازىيىشى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا بولىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئارتىپ كېتىشىگە سەۋەبچى بولىدۇ، ياكى توغرىراقى، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى بەك ئۆستۈرۈۋېتىدۇ. دەل كاپىتال جۇغلىنىشىنىڭ مۇشۇنداق مۇتلەق ھەرىكىتى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا بولىدىغان ئەمگەك كۈچى سانىنىڭ نىسپىي ھەرىكىتىنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ، شۇ سەۋەبتىن قارىماققا ئۇ كېيىنكىسىنىڭ ئۆز ھەرىكىتى كەلتۈرۈپ چىقارغاندەك كۆرۈنىدۇ. ماتېماتىكىلىق ئاتالغۇ بويىچە ئېيتقاندا: جۇغلانما مىقدارى

ئەركىن ئۆزگەرگۈچى مىقدار، ئىش ھەققى مىقدارى سەۋەبلىك ئۆزگەرگۈچى مىقدار بولىدۇ، لېكىن بۇنىڭ ئەكسىچە بولمايدۇ. ئوخشاشلا، سانائەت دەۋرىيلىكىنىڭ كرىزىس باسقۇچىدا، تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك تۆۋەنلىشى پۇل نىسپىي قىممىتىنىڭ ئۆسۈشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، گۈللەنگەن باسقۇچتا بولسا، تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئۆسۈشى پۇل نىسپىي قىممىتىنىڭ تۆۋەنلىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا ئاتالمىش پۇل ئوبوروتى ئېقىمدىكىلەر[156] بۇنىڭدىن مال باھاسى ئۆرلىگەن چاغدا، ئوبوروت پۇل بەك كۆپ بولىدۇ؛ مال باھاسى تۆۋەنلىگەن چاغدا، ئوبوروت پۇل بەك ئاز بولىدۇ، دېگەن خۇلاسە چىقىرىدۇ. ئۇلارنىڭ نادانلىقى ۋە پاكىتقا تامامەن خاتا چۈشەنچىدە(77) بولۇشى جەھەتتە، ھازىر ئۇلار بىلەن بەسلىشەلەيدىغان شۇنداق بەزى ئىقتىسادشۇناسلار باركى، ئۇلار جۇغلانمىغا دائىر يۇقىرىقى ئەھۋاللارنى بىر خىل ئەھۋالدا ياللانما ئىشچىلار بەك ئاز، يەنە بىر خىل ئەھۋالدا ياللانما ئىشچىلار بەك كۆپ بولىدىغانلىقىدەك قىلىپ چۈشەندۈردى.

ئاتالمىش «ئاھالىنىڭ تەبىئىي قانۇنىيىتى»نىڭ ئاساسى بولغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش قانۇنىيىتىنى قىسقىچە تۆۋەندىكىدەك يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ: كاپىتال، جۇغلانما بىلەن ئىش ھەققى نىسبىتى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت كاپىتالغا ئايلىنىدىغان ھەقسىز ئەمگەك بىلەن ئۆستەلمە كاپىتالنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئۆستەلمە ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتتىن باشقا نەرسە ئەمەس. دېمەك، بۇ ھەرگىز ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل تۇرىدىغان ئىككى مىقدار ئوتتۇرىسىدىكى، يەنى كاپىتال مىقدارى بىلەن ئىشچىلار ئاھالىسىنىڭ سانى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئەمەس؛ ئەكسىچە تېگى-تەكتىدىن ئېيتقاندا، بۇ پەقەت ئېنى

(77) كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 165- ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بىرقانچە بەتكە قاراڭ[433].



بىر ئىشچىلار ئاھالىسى تەمىن ئەتكەن ھەقسىز ئەمگەك بىلەن ھەقلىق ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتتۇر. مۇبادا ئىشچىلار سىنىپى تەمىن ئەتكەن ۋە كاپىتالىستلار سىنىپى جۇغلىغان ھەقسىز ئەمگەك مىقدارى ناھايىتى تېز ئېشىپ بارسا، شۇنىڭ بىلەن بۇ ھەق تۆلەنگەن ئۆستەلمە ئەمگەك زور مىقداردا كۆپەيگەن ئەھۋالدىلا كاپىتالغا ئايلىنالايدىغان بولسا، ئۇ ھالدا ئىش ھەققى ئۆسىدۇ، باشقا ھەممە ئەھۋال ئۆزگەرمىگەن تەقدىردە ھەقسىز ئەمگەك شۇنىڭغا يارىشا ئازىيىدۇ. بىراق، بۇنداق ئازىيىش مۇئەييەن نۇقتىغا يېتىپ بېرىپ، كاپىتالنى ئوزۇقلاندۇرۇپ تۇرىدىغان ئوشۇق ئەمگەك نورمال مىقداردا يەتكۈزۈپ بېرىلمەي قالغان ھامان ئەكس تەسىر كۆرسىتىدۇ: كىرىمدىكى كاپىتاللىشىدىغان قىسىم كېمىيىدۇ، جۇغلانما سۇسلىشىدۇ، ئىش ھەققى ئۆسۈپ بارىدىغان ھەرىكەت زەربىگە ئۇچرايدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئەمگەك باھاسىنىڭ ئۆسۈشى شۇنداق بىر چەك بىلەن چەكلىنىدۇكى، بۇ چەك كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئاساسىنى دەخلى-تەرۇزدىن ساقلاپ قالماستىن، بەلكى كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىغىمۇ كاپالەتلىك قىلىدۇ. دېمەك، بىر خىل تەبىئىي قانۇنىيەت دەپ سىرلىقلاشتۇرۇلغان كاپىتالىستىك جۇغلانما قانۇنىيىتى ئەمەلىيەتتە شۇنى ئىپادىلەيدۇكى: كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ ماھىيىتى ئەمگەكنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسىنىڭ ھەرقانداق تەرىزدىكى تۆۋەنلىشى ياكى ئەمگەك باھاسىنىڭ ھەرقانداق تەرىزدىكى ئۆسۈشىنىڭ كاپىتال مۇناسىۋىتىنىڭ ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىغا ۋە ئۇنىڭ ئۈزلۈكسىز كېڭىيىپ بارىدىغان كۆلەمدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىغا ئېغىر دەرىجىدە خەۋپ يەتكۈزۈشى مۇمكىن بولغان ئەھۋالغا ھەرگىز يول قويمايدۇ. ئىشچىلارنىڭ تەرەققىيات ئېھتىياجى ئۈچۈن مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان نەرسە ماددىي بايلىق بولماستىن، ئەكسىچە ئىشچىلار ھازىرقى قىممەتنىڭ ئېشىش ئېھتىياجى ئۈچۈن مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش

ئۇسۇلى شارائىتىدا، ئىشنىڭ باشقىچە بولۇشىمۇ مۇمكىن ئەمەس. بۇ دەل دىنىدا ئادەمنىڭ ئۆز كاللىسىنىڭ مەھسۇلى ئۇنىڭغا ھۆكۈمرانلىق قىلغانغا ئوخشاش، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا ئادەم ئۆزى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا بولىدۇ.(77a)

### 2. جۇغلاش داۋامىدا ۋە شۇنىڭغا ئەگىشىپ جۇغلانمىنىڭ توپلىنىشى داۋامىدا كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ نىسپىي ئازىيىشى

ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئۆز چۈشەنچىسىدىن قارىغاندا، ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشىنى پەيدا قىلىدىغان نەرسە ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ ھازىرقى مىقدارىمۇ ئەمەس، قولغا كەلتۈرگەن كاپىتالنىڭ مىقدارىمۇ ئەمەس، بەلكى جۇغلانمىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئېشىشى ۋە ئۇنىڭ ئېشىش سۈرئىتىدۇر (ئا. سمىت «دۆلەت بايلىقى ھەققىدە»1-بۆلۈم 8-باب). يۇقىرىدا بىز بۇ جەرياننىڭ بىر ئالاھىدە باسقۇچىنىلا يەنى كاپىتالنىڭ تېخنىكىۋى قۇرۇلمىسى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا كاپىتالنىڭ ئاشىدىغان باسقۇچىنى تەكشۈردۇق. لېكىن جەريان بۇ باسقۇچتىن ھالقىپ كېتىدۇ.

كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئومۇمىي ئاساسى تىكلەنگەن ھامان، جۇغلاش جەريانىدا جەزمەن شۇنداق بىر پەيت يېتىپ كېلىدۇكى، ئۇ

(77a) «ناۋادا بىز دەسلەپ تەتقىق قىلغان چاغدا كۆرسىتىپ ئۆتكەن كاپىتالنىڭ ئۆزى ئادەم ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلى دېگەن سۆزگە نەزەر سالىدىغان بولساق... نېمە ئۈچۈن ئادەم ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتى—كاپىتال—نىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا بولىدۇ ھەمدە بۇ مەھسۇلاتقا بېقىنىپ قالىدۇ دېگەنلەرنى تامامەن چۈشەنگىلى بولمايدىغاندەك بىلىنىدۇ؛ لېكىن، ئەمەلىيەتتىكى ئەھۋال ھەقىقەتەن شۇنداق بولغاچقا، ئىشچىلار كاپىتالنى ياراتقۇچى ئىكەنۇ، نېمە ئۈچۈن كاپىتالنىڭ خوجايىنىدىن كاپىتالنىڭ قۇلىغا ئايلىنىپ قالىدۇ؟ دېگەن سوئال قويۇلىدۇ» (فون دۈننىڭ «تايانچىسىز دۆلەت» 1863-يىل روستوك نەشرى 2-توم، 2-قىسىم 5-، 6-بەتلەر) دۈننىگنىڭ تۆھپىسى ئۇ مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. ئۇنىڭ بەرگەن جاۋابى تولىمۇ بالىلارچە جاۋاب بولدى.



چاغدا ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تەرەققىياتى جۇغلانمىنىڭ ئەڭ كۈچلۈك پىشاڭى بولۇپ قالىدۇ. ئا. سمىت مۇنداق دەيدۇ:

«ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان سەۋەب يەنى كاپىتالنىڭ ئېشىشىمۇ ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە تۈرتكە بولىدۇ، ئاز مىقداردىكى ئەمگەك ئارقىلىق كۆپ مىقداردىكى مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقارغىلى بولىدۇ.»[434]

ئەگەر تۇپراقنىڭ ئۈنۈمدارلىق كۈچى قاتارلىق تەبىئىي شارائىتلارنى، تارقاق ئەمگەك قىلىدىغان مۇستەقىل ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ماھارىتىنى (بۇنداق ماھارەت مەھسۇلاتنىڭ مىقدارىدا، يەنى ئۇنىڭ ئاز-كۆپلۈكىدە ئەمەس، بەلكى سۈپىتىدە يەنى مەھسۇلاتنىڭ ياخشى-يامانلىقىدا كۆپرەك ئىپادىلىنىدۇ) تىلغا ئالماي تۇرساق، ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ سەۋىيىسى بىر ئىشچى مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە، ئەمگەك كۈچىنى ئوخشاش سىجىللىقتا ئىشقا سېلىش ئارقىلىق مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ نىسپىي مىقدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئىشچىلار ئەمگەك قىلىشتا ئىشلىتىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارى ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ ئېشىپ بارىدۇ. بۇ يەردە بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىككى ياقلىملىق رول ئوينايدۇ. بەزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئېشىشى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشىنىڭ نەتىجىسى بولسا، بەزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئېشىشى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشىنىڭ شەرتى بولىدۇ. مەسىلەن، ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىش تەقسىماتى شارائىتىدا ۋە ماشىنا ئىشلىتىلگەنلىكى سەۋەبىدىن، ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە پىششىقلاپ ئىشلىنىدىغان خام ئەشيا كۆپىيىدۇ، شۇڭا، ئەمگەك جەريانىغا كىرىدىغان خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار كۆپىيىدۇ. ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشقانلىقىنىڭ نەتىجىسى ئەنە شۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلىتىلگەن

ماشىنا، ئۇلاغ، مىنېرال ئوغۇت، سۇ تۇرۇبىسى قاتارلىقلارنىڭ مىقدارى بولسا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىش شەرتى بولىدۇ. قۇرۇلۇش، پولات تاۋلاش پېچى، قاتناش سايمانلىرى قاتارلىقلار ئارقىلىق توپلانغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارىدىن ئالغاندىمۇ شۇنداق بولىدۇ. لېكىن، مەيلى شەرت بولسۇن، ياكى نەتىجە بولسۇن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە قوشۇلغان ئەمگەك كۈچىگە قارىغاندا نىسپىي ئاشقانلا بولسا، بۇنىڭ ئۆزى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئاشقانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. دېمەك، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى ئەمگەك مىقدارىنىڭ شۇ ئەمگەك مىقدارى تۈرتكە بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارىغا قارىغاندا نىسپىي ئازايغانلىقى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، يەنى، ئەمگەك جەريانىنىڭ سۇبيېكتىپ ئامىللىرى مىقدارىنىڭ ئۇنىڭ ئوبيېكتىپ ئامىللىرى مىقدارىغا قارىغاندا نىسپىي ئازايغانلىقى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

كاپىتالنىڭ تېخنىكىۋى قۇرۇلمىسىدىكى بۇ ئۆزگىرىش يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ئۇنىڭغا تۈرتكە بولىدىغان ئەمگەك كۈچى مىقدارىنىڭ نىسپىي ئېشىشى، ئۆز نۆۋىتىدە كاپىتالنىڭ قىممەت قۇرۇلمىسىدا يەنى كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمىنىڭ ئۇنىڭ ئۆزگەرگۈچى تەركىبىي قىسمىنى ئازايتىش ھېسابىغا كۆپىيىشىدىمۇ ئەكس ئېتىدۇ. مەسىلەن، مەلۇم ساندىكى كاپىتالنى پىرسەنت بويىچە ھېسابلاپ، دەسلەپتە ئۇنىڭ 50%ى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە، 50%ى ئەمگەك كۈچىگە سېلىنىدى دەيلى. كېيىن، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ 80%ى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىگە، 20%ى ئەمگەك كۈچىگە سېلىنىدۇ، ۋەھاكازالار. كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى ئۆزگىرىشچان قىسمىغا قارىغاندا كۈنسايىن نىسپىي ئېشىپ بارىدىغان بۇ قانۇنىيەت ھەر بىر قەدەمدە تاۋار باھاسىنى سېلىشتۇرۇپ تەھلىل



قىلىش ئارقىلىق ئىسپاتلاندى (يۇقىرىدا چۈشەندۈرۈلگەنىدەك)①. بۇنىڭدا بىز ئەينى بىر دۆلەتنىڭ تۈرلۈك ئىقتىسادىي دەۋرلىرىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەكمۇ ياكى ئەينى بىر دەۋردىكى تۈرلۈك دۆلەتلەرنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەكمۇ، بەرىبىر ئوخشاش. سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە ياكى كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىغىلا ۋەكىللىك قىلىدىغان باھا ئامىللىرىنىڭ نىسپىي مىقدارى جۇغلانمىنىڭ كۆپىيىپ بېرىشىغا ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ؛ ئەمگەك ئۈچۈن تۆلەنگەن ياكى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان باھانىڭ باشقا ئامىلىنىڭ نىسپىي مىقدارى ئومۇمەن جۇغلانمىنىڭ كۆپىيىپ بېرىشىغا تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ.

بىراق، كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىغا قارىغاندا نىسپىي كېمىيىشى ياكى كاپىتالنىڭ قىممەت قۇرۇلمىسىنىڭ ئۆزگىرىشى كاپىتالنىڭ ماددىي تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ قۇرۇلما جەھەتتىكى ئۆزگىرىشىنى تەقرىبىي يوسۇندىلا كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مەسىلەن، ھازىر ئىگىرىش كەسپىگە سېلىنغان كاپىتال قىممىتىدە، ئۆزگەرمەس كاپىتال 7/8 قىسمىنى، ئۆزگىرىشچان كاپىتال 1/8 قىسمىنى ئىگىلەيدۇ، 18-ئەسىرنىڭ بېشىدا ئۆزگەرمەس كاپىتال 1/2 قىسمىنى، ئۆزگىرىشچان كاپىتال 1/2 قىسمىنى ئىگىلەيتتى، لېكىن، ھازىر مەلۇم مىقداردىكى ئىگىرىش ئەمگىكىدە ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا سەرپ قىلىنغان خام ئەشيا، ئەمگەك ۋاستىلىرى قاتارلىقلارنىڭ مىقدارى 18-ئەسىرنىڭ بېشىدىكىدىن نەچچە يۈز ھەسسە كۆپ. بۇنىڭ سەۋەبى ناھايىتى ئاددىي، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا ئەگىشىپ، ئەمگەك سەرپ قىلىۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ئېشىپلا قالماستىن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىمۇ

① مۇشۇ تومنىڭ 1122-1124-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ مىقدارىغا قارىغاندا نىسپىي كېمىيىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى مۇتلەق ئاشىدۇ، لېكىن ئۇ ئۆزىنىڭ مىقدارى بىلەن نىسبەتلىك ھالدا ئاشمايدۇ. دېمەك، ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى مىقدارىغا ئايلىنىپ كېتىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئەمگەك كۈچى مىقدارىغا ئايلىنىپ كېتىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە قارىغاندا كۆپ ئاستا ئېشىپ بارىدۇ. كېيىنكى پەرقنىڭ ئېشىپ بېرىشى بىلەن بىللە ئالدىنقى پەرقمۇ ئېشىپ بارىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئېشىپ بېرىش دەرىجىسى كىچىكرەك بولىدۇ.

ھالبۇكى، جۇغلانمىنىڭ ئېشىپ بېرىشى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنىڭ نىسپىي مىقدارىنى كېمەيتسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ مۇتلەق مىقدارىنىڭ ئېشىشىنى بۇنىڭلىق بىلەن ھەرگىز چەتكە قاقمايدۇ. كاپىتال قىممىتى دەسلەپتە 50% ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ۋە 50% ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا، كېيىن 80% ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ۋە 20% ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا بۆلۈندى دەپ پەرەز قىلايلى، ئەگەر ئەسلىدىكى كاپىتال شۇ مەزگىلدە، مەسىلەن، 6000 فوند ستېرلىڭدىن 18 مىڭ فوند ستېرلىڭغا يەتكەن بولسا، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىمۇ 1/5 قىسىم ئاشىدۇ. بۇ ئۆزگىرىشچان قىسىم ئەسلىدە 3000 فوند ستېرلىڭ بولسا، ئەمدى 3600 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. لېكىن ئەمگەككە بولغان تەلەپنى 20% ئاشۇرۇشقا توغرا كەلسە، ئىلگىرى كاپىتالنى 20% ئاشۇرۇشلا كۇپايە قىلاتتى، ئەمدىلىكتە ئەسلىدىكى كاپىتالنى ئۈچ ھەسسە ئاشۇرۇش تەلەپ قىلىنىدۇ.

4-بۆلۈمدە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ تەرەققىياتىدا قانداق قىلىپ كەڭ كۆلەملىك ھەمكارلىق ئالدىنقى شەرت قىلىنغانلىقىنى، پەقەت مۇشۇ ئالدىنقى شەرت ئاستىدىلا، قانداق قىلىپ ئەمگەكنى



تەقسىملەش ۋە بىرلەشتۈرۈش ئىشلىرىنى ئۇيۇشتۇرۇش مۇمكىنلىكىنى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى قانداق قىلىپ كەڭ كۆلەمدە مۇجەسسەملەش يولى بىلەن تېجەپ قالغىلى بولىدىغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ ماددىي خۇسۇسىيىتىدىن ئېيتقاندا ئورتاق ئىشلىتىشكىلا مۇۋاپىق كېلىدىغان ئاشۇنداق ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنى، مەسىلەن، ماشىنا سىستېمىسى قاتارلىقلارنى تەبىئەتنىڭ غايەت زور كۈچىنى قانداق قىلىپ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرغىلى بولىدىغانلىقىنى ۋە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئىلىم-پەنگە ئايلاندۇرۇپ ھۈنەر-سەنئەتتە قوللىنىشقا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدۇق.① تاۋار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى شەخسنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولغانلىقى ئۈچۈن، ئەمگەكچى تاۋارنى ياكى ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل ئىشلەپچىقىرىدۇ ياكى ئۆزى ئىگىدارلىق قىلىدىغان ۋاسىتىسى كەمچىل بولغانلىقتىن ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى تاۋار ئورنىدا ساتىدۇ؛ مۇشۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا، يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئالدىنقى شەرت يەككە كاپىتالنىڭ ئېشىشى ئارقىلىقلا ئەمەلگە ئاشىدۇ، باشقىچە ئېيتقاندا، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ۋە تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ كاپىتالىستلارنىڭ شەخسىي مۈلكىگە ئايلىنىشىغا ئەگىشىپ ئەمەلگە ئاشىدۇ. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسى كاپىتالىستىك شەكىل ئاستىدىلا كەڭ كۆلەملىك ئىشلەپچىقىرىش ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئالالايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، يەككە تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىغا مەلۇم دەرىجىدە دەسمايىنىڭ يىغىلىشى ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ. شۇڭا، بىز قول سانائەتتىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا ئۆتۈش داۋامىدا، بۇنداق جۇغلانما بار بولىدۇ، دەپ پەرەز قىلىشىمىز كېرەك.② بۇنداق جۇغلانمىنى ئىپتىدائىي جۇغلانما

① مۇشۇ تومنىڭ 610-636-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 581-585-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

دېيىشكە بولىدۇ، چۈنكى ئۇ ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تارىخىي مېۋىسى ئەمەس، بەلكى ئۇ مۇشۇنداق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تارىخىي ئاساسى. بۇنداق جۇغلانمىنىڭ قانداق كېلىپ چىققانلىقى ھەققىدە بۇ يەردە يەنە تەھلىل يۈرگۈزۈشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق. ئۇنىڭ دەسلەپكى باشلىنىش نۇقتىسى ئىكەنلىكىنى بىلىشلا كۇپايە قىلىدۇ. لېكىن ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ مۇشۇ ئاساستا يېتىلىپ چىققان ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى يۈكسەلدۈرۈشكە دائىر بارلىق ئۇسۇللار ئەينى ۋاقىتتا قوشۇمچە قىممەت ياكى ئۇشۇق مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشنى ئاشۇرۇش ئۇسۇلى بولىدۇ، ھالبۇكى قوشۇمچە قىممەت ياكى ئۇشۇق مەھسۇلات ئۆز نۆۋىتىدە جۇغلانمىنىڭ شەكىللىنىش ئامىلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. دېمەك، بۇ ئۇسۇللار شۇنىڭ بىلەن بىللە كاپىتال بىلەن كاپىتال ھاسىل قىلىش ياكى كاپىتال جۇغلاشنى تېزلىتىش ئۇسۇللىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ قايتىدىن ئۈزلۈكسىز ھالدا كاپىتالغا ئايلىنىشى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرىدىغان كاپىتال مىقدارىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئېشىپ بېرىشىدا ئىپادىلىنىدۇ. بۇنداق ئېشىش يەنە ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتىشنىڭ ھەم ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كۆرۈلۈپ تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى يۈكسەلدۈرۈش ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىنى تېزلىتىش ئۇسۇللىرىنىڭ ئاساسى بولۇپ قالىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، مەلۇم دەرىجىدىكى كاپىتال جۇغلانمىسى ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ شەرتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ھالبۇكى ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بولسا يەنە ئۆرۈلۈپلا كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىنى تېزلىتىدۇ. شۇڭا، ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ تەرەققىي قىلىدۇ، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى يەنە ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ئەگىشىپ تەرەققىي قىلىدۇ. بۇ ئىككى خىل ئىقتىسادىي ئامىل مۇشۇنداق



بىر-بىرىنى ئىلگىرى سۈرىدىغان مۇرەككەپ مۇناسىۋەت تۈپەيلىدىن كاپىتالنىڭ تېخنىكىۋى قۇرۇلمىسىدا ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمىغا قارىغاندا بارغانسېرى كىچىكلەيدۇ.

ھەربىر يەككە كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئازدۇر-كۆپتۇر توپلانمىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، شۇنىڭدەك ئۇ ئۆزىگە يارىشا ئازدۇر-كۆپتۇر ئەمگەك قوشۇنىغا قوماندانلىق قىلىدۇ. ھەرقانداق جۇغلانما يېڭى جۇغلانمىنىڭ ۋاسىتىسىگە ئايلىنىدۇ. بۇنداق جۇغلانما كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتقان بايلىق مىقدارىنىڭ كۆپىيىشى ئارقىسىدا بۇ بايلىقنىڭ ئايرىم كاپىتالىستنىڭ قولىغا توپلىنىش دائىرىسىنى كېڭەيتىدۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن چوڭ كۆلەمدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋە ئالاھىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاساسىنى كېڭەيتىدۇ. ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئېشىپ بېرىشى نۇرغۇنلىغان ئايرىم كاپىتاللارنىڭ ئېشىپ بېرىشى ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ. باشقا ھەممە شارائىت ئۆزگەرمىگەندە، ھەرقايسى ئايرىم كاپىتال ۋە ئۇنىڭ بىلەن باغلىنىشلىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ توپلىنىشى ئۇلارنىڭ ھەرقايسىسىنىڭ ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالدا ئىگىلىگەن ئۈلۈشىنىڭ نىسبىتى بويىچە ئاشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئەسلىدىكى كاپىتالدىن بۆلۈنۈپ چىققان بۆلۈنمىلەر يېڭى-يېڭى مۇستەقىل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. بۇ جەھەتتە كاپىتالىستنىڭ ئائىلىسىدىكى مۈلۈك تەقسىماتى مۇھىم رول ئوينايدۇ. دېمەك، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ، كاپىتالىستلارنىڭ سانىمۇ ئاز-تولا ئاشىدۇ. توغرىدىن-توغرا جۇغلانمىنى ئاساس قىلغان ياكى توغرىراق ئېيتقاندا، جۇغلانما بىلەن باراۋەر بولغان بۇنداق توپلىنىش ئىككى ئالاھىدىلىككە ئىگە بولىدۇ: بىرىنچى، باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا كۆپلەپ

تولىنىشى ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ كۆپىيىپ بېرىش دەرىجىسىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. ئىككىنچى، ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەرقايسى ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا مۇقىملاشقان قىسمى نۇرغۇن كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىدۇ، بۇ كاپىتالىستلار بىر-بىرى بىلەن رىقابەتلىشىپ تۇرىدىغان مۇستەقىل تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى سۈپىتىدە ئۆزئارا قارىمۇقارشى ھالەتتە تۇرىدۇ. دېمەك، جۇغلانما ۋە جۇغلانمىغا ئەگىشىپ بارلىققا كېلىدىغان توپلانما نۇرغۇن نۇقتىلارغا تارىلىپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان كاپىتالنىڭ ئېشىشمۇ يېڭى كاپىتالنىڭ شەكىللىنىشى ۋە كونا كاپىتالنىڭ بۆلۈنۈشى بىلەن بىرلىشىپ كېتىدۇ. دېمەك، جۇغلانما بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ۋە ئەمگەكنى ئىدارە قىلىش ھوقۇقىنىڭ ئۆزلۈكسىز ئېشىپ بېرىۋاتقان توپلانمىسى بولۇپ ئىپادىلەنسە، يەنە بىر تەرەپتىن، نۇرغۇنلىغان ئايرىم كاپىتاللارنىڭ بىر-بىرىنى چەتكە قېقىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ نۇرغۇنلىغان ئايرىم كاپىتاللارغا مۇشۇنداق تارىلىپ كېتىشى ياكى ئۇنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرىنىڭ بىر-بىرىنى چەتكە قېقىشى ئۆز نۆۋىتىدە شۇ قىسىملارنىڭ بىر-بىرىنى تارتىشىدىن ئىبارەت ئەكس تەسىرگە دۇچ كېلىدۇ. ئۇ ئەمدى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ۋە ئەمگەكنى ئىدارە قىلىش ھوقۇقىنىڭ جۇغلانما بىلەن باراۋەر بولغان ئاددىي توپلانمىسى بولۇشتىن قالىدۇ. ئۇ شەكىللىنىپ بولغان كاپىتاللارنىڭ توپلىنىشى، ئۇلارنىڭ يەككە ھالەتتىكى مۇستەقىللىقىنىڭ يوقىلىشى، كاپىتالىستنىڭ كاپىتالىستنى مەھرۇم قىلىشى، نۇرغۇنلىغان ئۇششاق كاپىتاللارنىڭ ئاز ساندىكى چوڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ جەريان ئالدىنقى جەرياندىن شۇنىڭ بىلەن پەرق قىلىدۇكى، بۇ جەريان مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان ۋە فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان كاپىتالنىڭ تەقسىمات جەھەتتىكى ئۆزگىرىشىنىلا



ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، شۇڭا ئۇنىڭ رول ئوينىاش دائىرىسى ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ مۇتلەق ئېشىشىنىڭ ياكى جۇغلانمىنىڭ مۇتلەق چېكىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمايدۇ. كاپىتال بۇ يەردە بىر ئادەمنىڭ قولىغا شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپلەپ يىغىلىدۇكى، ئۇ ئاشۇ يەرلەردە نۇرغۇن ئادەمنىڭ قولىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ. بۇ — جۇغلانما بىلەن توپلانمىدىن پەرقلىنىدىغان ئەسلىي مەنىدىكى مەركەزلىشىشتۇر.

كاپىتالنىڭ بۇنداق مەركەزلىشىش ياكى كاپىتالنىڭ كاپىتالنى تارتىش قانۇنىيىتىنى بۇ يەردە شەرھلەپ كېتەلمەيمىز. بەزى پاكىتلارنى مۇنداقلا كۆرسىتىپ ئۆتىمىز. رىقابەت كۈرىشى تاۋارنى ئەرزانلاشتۇرۇش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدۇ. تاۋارنىڭ ئەرزان بولۇشى باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىغا باغلىق بولىدۇ، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى بولسا ئۆز نۆۋىتىدە ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە باغلىق بولىدۇ. دېمەك، چوڭراق كاپىتال كىچىكرەك كاپىتال ئۈستىدىن غەلىبە قىلىپ بارىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، شۇنىسى ئېسىمىزدىكى، نورمال شارائىتتا مەلۇم كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئايرىم كاپىتالنىڭ ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى مىقدارى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ ئېشىپ بارىدۇ. دېمەك، كىچىكرەك كاپىتال يىرىك سانائەت پەقەت تارقاق ياكى تولۇق بولمىغان تەرىزدە ئىگىلىگەن ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە قىستىلىپ كىرىدۇ. ئۇ يەردە رىقابەتنىڭ كەسكىنلىك دەرىجىسى ئۆزئارا رىقابەتلەشكۈچى كاپىتاللارنىڭ ئاز-كۆپلۈكىگە ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ، ئۆزئارا رىقابەتلەشكۈچى كاپىتاللارنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ. رىقابەت نەتىجىسىدە ھامان نۇرغۇنلىغان كىچىك كاپىتالىستلار غۇلاپ چۈشىدۇ، ئۇلارنىڭ كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى غالىپلارنىڭ قولىغا يىغىلىدۇ، بىر قىسمى يوقىلىپ كېتىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، يېڭى بىر خىل كۈچ — كرېدىت ئىشلىرى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن بىللە پەيدا

بولىدۇ. باشتا ئۇ جۇغلانمىنىڭ كىچىك ياردەمچىسى سۈپىتىدە ئۈن-تىنسىزلا قىستىلىپ كىرىدۇ-دە، جەمئىيەتتىكى تارقاق چوڭ-كىچىك پۇل مەبلەغلىرىنى كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان يىپلار ۋاسىتىسى بىلەن يەككە كاپىتالىستلارنىڭ ياكى بىرلەشكەن كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا يىغىدۇ؛ ئەمما ئۇ ئۇزاققا بارماي رىقابەت كۈرىشىدىكى قورقۇنچلۇق يېڭى قورالغا ئايلىنىدۇ؛ ئاخىرىدا، ئۇ كاپىتالنىڭ مەركەزلىشىشىنى ئىشقا ئاشۇرىدىغان چوڭ ئىجتىمائىي ئاپپاراتقا ئايلىنىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن جۇغلانمىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، رىقابەت بىلەن كرېدىت—مەركەزلەشتۈرۈشنىڭ ئەڭ قۇدرەتلىك ئىككى پىشاڭمۇ ئوخشاش دەرىجىدە راۋاجلىنىپ بارىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە، جۇغلانمىنىڭ ئېشىپ بېرىشى ئۆز نۆۋىتىدە مەركەزلەشتۈرۈشكە بولىدىغان ماتېرىيالنى يەنى ئايرىم كاپىتالنى ئېشىپ بېرىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېڭىيىشى بولسا، ئۆز نۆۋىتىدە كاپىتالنىڭ ئالدىنى مەركەزلىشىشى ئاساسىدا قۇرۇلىدىغان قۇدرەتلىك سانائەت كارخانىلىرى ئۈچۈن، بىر تەرەپتىن ئىجتىمائىي ئېھتىياج يارىتىپ بەرسە، يەنە بىر تەرەپتىن، تېخنىكىۋى ۋاسىتىلەرنى يارىتىپ بېرىدۇ. دېمەك، ئەمدى ئايرىم كاپىتاللارنىڭ بىر-بىرىنى تارتىش كۈچى ۋە مەركەزلىشىش يۈزلىنىشى ئىلگىرىكى ھەرقانداق چاغدىكىدىن كۈچىيىپ كېتىدۇ. گەرچە مەركەزلىشىش ھەرىكىتىنىڭ نىسپىي كەڭلىكى ۋە سىجىللىقى كاپىتالىستىك بايلىقنىڭ يېرىپ يەتكەن مىقدارىغا ۋە ئىقتىسادىي ئاپپاراتنىڭ ئەۋزەللىكىگە مەلۇم دەرىجىدە باغلىق بولسىمۇ، لېكىن مەركەزلىشىشنىڭ تەرەققىياتى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئەمەلىي ئېشىپ بېرىۋاتقان مىقدارىغا ھەرگىز باغلىق بولمايدۇ. مەركەزلىشىش بىلەن توپلىنىشنىڭ ئالاھىدە پەرقى دەل ئەنە شۇ، چۈنكى ئۇ كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشقا بىر خىلدىكى ئىپادىلىنىشىدىن ئىبارەت، خالاس.



مەركەزلىشىشنى مەۋجۇت كاپىتال تەقسىماتىنى نوقۇل ھالدا ئۆزگەرتىش يولى بىلەن، ئىجتىمائىي كاپىتاللارنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ مىقدار جەھەتتىن گۇرۇپپىلىشىشىنى نوقۇل ھالدا ئۆزگەرتىش يولى بىلەن ئىشقا ئاشۇرۇش مۇمكىن. كاپىتالنىڭ بۇ يەردە بىر شەخسنىڭ قولىدا ھەددەپ كۆپىيىپ كېتىشى ئۇنىڭ ئۇ يەردە نۇرغۇن ئايرىم شەخسلەرنىڭ قولىدىن تارتىپ كېتىلگەنلىكىدىن بولىدۇ. بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا، سېلىنغان بارلىق كاپىتال بىر ئايرىم كاپىتالغا مۇجەسسەملەنگەن چاغدا، مەركەزلىشىش چېكىگە يەتكەن بولىدۇ.(77b) بىر جەمئىيەتتە، جەمئىيەتتىكى ئومۇمىي كاپىتال، ياكى بىردىنبىر كاپىتالىستنىڭ ياكى بىردىنبىر كاپىتالىستنىڭ شىركىتىنىڭ قولىدا بىرلەشتۈرۈلگەن چاغدىلا، مەركەزلىشىش چېكىگە يەتكەن بولىدۇ.

مەركەزلىشىش جۇغلانمىنىڭ رولىنى تولۇقلاپ، سانائەت كاپىتالىستلىرىنى ئۆز تىجارىتىنىڭ كۆلىمىنى كېڭەيتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ. تىجارەت كۆلىمىنىڭ كېڭىيىشى مەيلى جۇغلانمىنىڭ نەتىجىسى بولسۇن ياكى مەركەزلىشىشنىڭ نەتىجىسى بولسۇن، مەركەزلىشىش مەيلى زورلۇق بىلەن قوشۇۋېلىش ئاساسىدا ئەمەلگە ئاشىدىغان بولسۇن،— بۇنداق ئەھۋالدا، بەزى كاپىتاللار باشقا كاپىتاللار ئۈچۈن ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلەيدىغان تارتىش كۈچى مەركىزىگە ئايلىنىپ، باشقا كاپىتاللارنىڭ يەككە ئىچكى ئۇيۇشۇش كۈچىنى ۋەيران قىلىدۇ، ئاندىن كېيىن تارقاق ھالەتتە تۇرۇۋاتقان پارچە-پۇرات كاپىتاللارنى ئۆزىگە تارتىدۇ—ياكى شەكىللىنىپ بولغان ھەمدە شەكىللىنىۋاتقان بىرمۇنچە كاپىتاللارنى پاي شىركىتى قۇرۇشتىن ئىبارەت سىلىق يول بىلەن مۇجەسسەملەش

(77b) [4-نەشرىگە ئىزاھ: ئەنگلىيە بىلەن ئامېرىكىنىڭ ئەڭ يېڭى «ترېست»ى مۇشۇ نىشان ئۈچۈن كۈرەش قىلىپ كەلمەكتە، ئۇلار ھېچ بولمىغاندا بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىكى بارلىق چوڭ كارخانىلارنى بىرلەشتۈرۈپ ئەمەلىي مونوپول قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە چوڭ پاي شىركىتى ھاسىل قىلىشنى كۆزلەيدۇ. — ف. ئې]

بولسۇن، ھەممىسىدە ئىقتىسادىي رول ھامان ئوخشاش بولىدۇ. ھەممىلا يەردە سانائەت كارخانىلىرى كۆلىمىنىڭ كېڭىيىشى نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ئومۇمىي ئەمگىكىنى تېخىمۇ كەڭ دائىرىدە تەشكىللەش، بۇنداق ئەمگەكنىڭ ماددىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچىنى تېخىمۇ كەڭ دائىرىدە راۋاجلاندۇرۇش، يەنى، تارقاق ھالەتتە ۋە ئادەت بويىچە ئېلىپ بېرىلىۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۈزلۈكسىز ئىجتىمائىي يوسۇندا بىرلەشتۈرۈلگەن، ئىلمىي ئىزغا سېلىنغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ قالىدۇ.

ئەمما شۇ نەرسە ناھايىتى ئېنىقكى، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى، يەنى كاپىتالنىڭ چەمبەرسىمان ھەرىكەتتىن بۇرمىسىمان ھەرىكەتكە ئۆزگىرىدىغان قايتا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى بىلەن تەدرىجىي ئېشىشى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسىملىرى مىقدارىنىڭ بىرىكىشىنى ئۆزگەرتىشلا تەلەپ قىلىنىدىغان مەركەزلەشتۈرۈشكە قارىغاندا ئىنتايىن ئاستا بىر جەريان ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر كاپىتال جۇغلاشتا مەلۇم يەككە كاپىتالنىڭ كۆپىيىپ تۆمۈريول ياسىغىدەك دەرىجىگە يېتىشىنى ساقلاپ تۇرۇشقا توغرا كەلسە، ئۇنداقتا دۇنيادا ھازىرغىچە تۆمۈريول ياسالمىغان بولاتتى. لېكىن، مەركەزلەشتۈرۈش پاي شىركىتى ئارقىلىق ناھايىتى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە بۇ ئىشنى ئورۇندىدى. مەركەزلەشتۈرۈش جۇغلانمىنىڭ رولىنى مۇشۇنداق كۈچەيتىش ۋە تېزلىتىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، كاپىتالنىڭ تېخنىكىۋى قۇرۇلمىسىنىڭ ئۆزگىرىشىنى كېڭەيتتى ۋە تېزلەتتى، يەنى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنى ئازايتىش يولى بىلەن ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىنى كۆپەيتىپ، ئەمگەككە بولغان نىسپىي تەلەپنى ئازايتتى.

مەركەزلەشتۈرۈش ئارقىلىق ناھايىتى تېز توپلانغان كاپىتال مىقدارى باشقا كاپىتال مىقدارلىرىغا ئوخشاش، لېكىن ئۇلاردىن پاتراق توختىماي قايتا ئىشلەپچىقىرىلىپ ۋە كۆپىيىپ تۇرىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇ ئىجتىمائىي



جۇغلانمىنىڭ يېڭىچە كۈچلۈك پىشاڭغا ئايلىنىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، كىشىلەر بۈگۈنكى كۈندە ئىجتىمائىي جۇغلانمىنىڭ ئېشىشى ئۈستىدە توختالغاندا، مەركەزلەشتۈرۈشنىڭ رولىنىمۇ ئەسكە ئالماي قالمايدۇ.

نورمال جۇغلانما جەريانىدا شەكىللەنگەن ئۈستىلىمە كاپىتال (22-بابنىڭ 1-پاراگرافىغا قاراڭ)، ئاساسلىقى يېڭى ئىختىرا ۋە يېڭى كەشپىياتتىن پايدىلىنىش ۋاسىتىسى ۋە ئومۇمەن سانائەتنى ياخشىلاشتا پايدىلىنىدىغان ۋاستە بولۇش رولىنى ئوينايدۇ. لېكىن، ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ، كونا كاپىتالمۇ ھامان بىر كۈنى باشتىن-ئاخىرىغىچە يېڭىلىنىدۇ، تېرە تاشلايدۇ ھەمدە ئوخشاشلا تېخنىكا جەھەتتە تېخىمۇ مۇكەممەللەشكەن ھالەتتە قايتىدىن بارلىققا كېلىدۇ، بۇ خىل ھالەتتە، ئاز مىقداردىكى ئەمگەك بىلەن كۆپ مىقداردىكى ماشىنا ۋە خام ئەشيالارنى تولۇق ھەرىكەتكە كەلتۈرگىلى بولىدۇ. بۇنىڭدىن ئەمگەككە بولغان ئېھتىياجنىڭ مۇتلەق ئازىيىشى مۇقەررەر كېلىپ چىقىدۇ، ئۆز ئۆزىدىن مەلۇمكى، مۇشۇنداق يېڭىلىنىش جەريانىنى بېسىپ ئۆتكەن كاپىتال مەركەزلەشتۈرۈش ھەرىكىتى تۈپەيلىدىن قانچىكى كۆپ توپلانسا، ئەمگەككە بولغان ئېھتىياجنىڭ مۇتلەق ئازىيىشىمۇ شۇنچە ئېغىرلىشىدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بىر تەرەپتىن، جۇغلانما جەريانىدا ھاسىل بولغان ئۈستىلىمە كاپىتال ئۆزىنىڭ مىقدارىغا سېلىشتۇرغاندا، ئىشچىلارنى بارغانسېرى ئاز جەلپ قىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، دەۋرىيلىك ھالدا يېڭى قۇرۇلما بويىچە قايتا ھاسىل قىلىنغان كونا كاپىتال بۇرۇن ياللىغان ئىشچىلارنى بارغانسېرى كۆپلەپ چەتكە قاقىدۇ.

## 3. نىسپىي ئاھالە ئۇشۇقچىلىقىنىڭ ياكى سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ بارغانسىرى كۆپىيىپ بېرىشى

دەسلەپتە كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى كاپىتالنىڭ مىقدار جەھەتتىكى كېڭىيىشىدىنلا ئىبارەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، لېكىن يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، بۇنداق جۇغلىنىش كاپىتال قۇرۇلمىسىنىڭ سۈپەت جەھەتتىكى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىشى ئارقىلىق، كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنى ئازايتىپ، كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمىنى ئۈزلۈكسىز كۆپەيتىش ئارقىلىق ئىشقا ئاشىدۇ.(77c)①

ئالاھىدە بولغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقىنىڭ راۋاجلىنىشى شۇنىڭدەك بۇنىڭدىن پەيدا بولىدىغان كاپىتال ئورگانىك قۇرۇلمىسىنىڭ ئۆزگىرىشى جۇغلانمىنىڭ ئېشىپ بېرىشى ياكى ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ ئېشىپ بېرىشى بىلەنلا تەڭ قەدەمدە ماڭمايدۇ. ئۇلارنىڭ راۋاجلىنىشى كۆپ تېز بولىدۇ، چۈنكى ئاددىي جۇغلىنىش يەنى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ مۇتلەق كېڭىيىشىگە ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ھەرقايسى ئېلېمېنتلىرىنىڭ مەركەزلىشىشى ئەگىشىپ ماڭىدۇ، ئۈستەلمە كاپىتالنىڭ تېخنىكا ئىسلاھاتىغىمۇ ئەسلىدىكى كاپىتالنىڭ تېخنىكا ئىسلاھاتى ئەگىشىپ ماڭىدۇ. شۇڭلاشقا جۇغلانمىنىڭ

(77c) [3-نەشرىگە ئىزاھ: ماركسنىڭ ئۆزىدىكى نۇسخىدا سەھىپە چەتلىرىگە تۆۋەندىكى سۆزلەر يېزىلغان: «بۇنىڭدىن كېيىن پايدىلىنىش ئۈچۈن تۆۋەندىكىلەرنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك: ئەگەر كېڭىيىش نوقۇل مىقدار جەھەتتىن كېڭىيىش بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا شۇ بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىكى كۆپرەك ۋە ئازراق كاپىتاللارنىڭ پايدىسىنىڭ مىقدارى ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنىڭ مىقدارى بىلەن تەڭ نىسبەتتە بولىدۇ. ئەگەر مىقدارنىڭ كېڭىيىشى سۈپەت ئۆزگىرىشى پەيدا قىلسا، ئۇنداقتا، كۆپرەك كاپىتالنىڭ پايدا نىسبىتى شۇنىڭ بىلەن تەڭ ئاشىدۇ». ف. ئې]

① مۇشۇ تومنىڭ 1147-1150-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



جۇغلىنىش جەريانىغا ئەگىشىپ، كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى بىلەن ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ نىسبىتى ئۆزگىرىدۇ، ئەگەر بۇ نىسبەت دەسلەپتە 1:1 بولغان بولسا، كېيىن 7:1، 6:1، 5:1، 4:1، 3:1، 2:1 ۋەھاكازاغا ئايلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كاپىتال ئېشىۋەرگەنسېرى ئۇنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدىغان قىسمى 1/2 بولماستىن، كېمىيىپ 1/3، 1/4، 1/5، 1/6، 1/8 دېگەندەكلەرگە ئايلىنىپ بارىدۇ ۋەھاكازا. ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلىنىدىغان قىسمى بارغانسېرى ئېشىپ، 2/3، 3/4، 4/5، 5/6، 7/8دېگەنلەرگە ئايلىنىدۇ. ئەمگەككە بولغان تەلەپ پۈتۈن كاپىتال مىقدارىغا قاراپ بەلگىلەنمەستىن، بەلكى ئۇنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنىڭ ئاز-كۆپلىكى بويىچە بەلگىلىنىدۇ، شۇڭا، بۇرۇن پەرەز قىلغىنىمىزدەك ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ نىسبەت بويىچە كۆپەيمەستىن، بەلكى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ ئازىيىپ بارىدۇ. ئەمگەككە بولغان تەلەپ كاپىتالنىڭ ئومۇمىي مىقدارى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، نىسپىي ھالدا ئازىيىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە كاپىتالنىڭ ئومۇمىي مىقدارىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ ئېشىپ بېرىش سۈرئىتى بويىچە ئازىيىدۇ. دۇرۇس، گەرچە ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئېشىشى بىلەن ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى يەنى ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك كۈچى ئېشىپ بارسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئېشىش نىسبىتى بارغانسېرى ئاز بولىدۇ. جۇغلانمىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇئەييەن تېخنىكا ئاساسىدىكى نوقۇل كېڭىيىشىنىڭ تەسىرى تۈپەيلىدىن كۆرۈلىدىغان ئارىلىقتىكى ۋاقىت قىسقىرايدۇ. مەلۇم ساندىكى ئۈستەلمە ئىشچىلارنى قوبۇل قىلىش ئۈچۈن، ھەتتا كونا كاپىتال فورماتسىيە جەھەتتىن ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىش ياسايدىغان شارائىتتا ئىشتىكى ئىشچىلارنى داۋاملىق تۇردە ياللاپ ئىشلىتىش ئۈچۈن ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئۈزلۈكسىز ئېشىپ بېرىش سۈرئىتى بىلەن جۇغلانمىنىڭ جۇغلىنىشىنى تېزلىتىشلا تەلەپ قىلىنىپ

قالمايدۇ. بەلكى مۇنداق ئۈزلۈكسىز ئاشىدىغان جۇغلانما ۋە مەركەزلىشىشنىڭ ئۆزى ئۆز نۆۋىتىدە كاپىتال تەركىبىي قىسمىنىڭ يېڭىباشتىن ئۆزگىرىش ھاسىل قىلىشىدىكى مەنبەگە ئايلىنىدۇ، يەنى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى بىلەن ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمىنىڭ يەنە بىر قېتىم تېز كېمىيىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان مەنبەگە ئايلىنىدۇ. ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىنىڭ نىسپىي ھالدا كېمىيىپ بېرىشى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ تېزلىشىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ئېشىشىدىنمۇ تېز بولۇشتىن ئىبارەت بۇ پاكىت، يەنە بىر جەھەتتىن ئەكسىچە ئىشچىلار نوپۇسىنىڭ مۇتلەق ئېشىپ بېرىشى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ يەنى ئىشچىلار ئاھالىسىنىڭ ئىشقا ئورۇنلىشىش ۋاستىلىرىنىڭ ئېشىشىدىن ھامان تېز بولىدىغاندەك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئەمەلىيەتتە، كاپىتالىستىك جۇغلانما ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ھەمدە ئۆزىنىڭ ئىقتىدارى ۋە كۆلىمى بىلەن تەڭ نىسبەتتە بولىدىغان نىسپىي ئارتۇقچە، يەنى كاپىتالنىڭ قىممەت ئاشۇرۇشتىكى ئوتتۇرىچە ئېھتىياجىدىن ئېشىپ چۈشىدىغان، شۇ سەۋەبتىنمۇ ئارتۇقچە ياكى ئۈستىلىمە ئىشچى ئاھالىنى يېتىشتۈرۈپ تۇرىدۇ.

ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنى تەكشۈرۈپ كۆرگىنىمىزدە، بەزىدە ئۇنىڭ جۇغلىنىش ھەرىكىتىنىڭ دەۋرىي ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدىغانلىقىنى، بەزىدە بۇ ھەرىكەتنىڭ ھەرقايسى ئامىللىرىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا تارقىلىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. بەزى تارماقلاردا، نوقۇل ھالدا توپلىنىش سەۋەبىدىن① كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىدا ئۆزگىرىش بولغىنى بىلەن كاپىتالنىڭ مۇتلەق مىقدارى كۆپەيمەيدۇ؛ بەزى تارماقلاردا كاپىتالنىڭ مۇتلەق ھالدىكى ئېشىشى ئۇنىڭ

① 3-نەشرىدە ۋە ئېنگېلس سېلىشتۇرۇپ چىققان ئىنگلىزچە نۇسخىسىدا: مەركەزلىشىش دېيىلگەن. — تۈزگۈچىدىن



ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى بىلەن ياكى ئۇ ئۆزلەشتۈرگەن ئەمگەك كۈچىنىڭ مۇتلەق ھالدىكى كېمىيىشى بىلەن بىرلىشىپ كېتىدۇ؛ بەزى تارماقلاردا، كاپىتال بەزىدە مۇئەييەن تېخنىكا ئاساسىدا ئۇدا ئاشىدۇ، ھەمدە ئۆزىنىڭ ئېشىش نىسبىتى بويىچە ئۈستىلىمە ئەمگەك كۈچلىرىنى جەلپ قىلىدۇ، بەزىدە ئورگانىك ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇدە، كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى كىچىكلەيدۇ؛ بارلىق تارماقتا، كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ، ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىپ بېرىشى ھامان ئارتۇقچە ئاھالە پەيدا قىلغان داۋالغۇش بىلەن، ئارتۇقچە ئاھالىنىڭ ۋاقىتلىق پەيدا بولۇشى بىلەن بىرلىشىپ كېتىدۇ، مەيلى مۇنداق پەيدا بولۇش ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلارنى چەتكە قېقىشتەك مۇنداق بىرقەدەر روشەن شەكلىنى قوللانسۇن ياكى ئۈستىلىمە ئىشچىلار ئاھالىسى ئۇنىڭ راۋان يولىغا جەلپ قىلىنىشتا ئىلاجسىز قىلىپ قويۇشتەك مۇنداق ئانچە روشەن بولمىغان ئەمما تەسىرى ئوخشاش بولغان شەكلىنى قوللانسۇن، بەرىبىر(78) ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىۋاتقان ئىجتىمائىي كاپىتال مىقدارىنىڭ ئېشىشىغا ۋە ئۇنىڭ ئېشىش سەۋىيىسىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە ئەگىشىپ، ئىشلەپچىقىرىش

(78) ئەنگلىيە بىلەن ۋېلىستىكى ئاھالە تەكشۈرۈش ئەھۋالى تۆۋەندىكىلەرنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ:

دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىغان ئومۇمىي ئاھالە( يەر ئىگىدارلىرى، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى، باغۋەن، چارۋىچى قاتارلىقلارمۇ شۇنىڭ ئىچىدە) 1851-يىلى 2 مىليون 11 مىڭ 447 كىشى بولغان بولسا، 1861-يىلى 1 مىليون 924 مىڭ 110 كىشى بولۇپ، 87 مىڭ 337 كىشى كېمەيگەن. يۇڭ توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىكى كىشلەرنىڭ سانى 1851 -يىلى 102 مىڭ 714 بولغان بولسا، 1861-يىلى 79 مىڭ 242 بولغان؛ يىپەك توقۇمىچىلىق فابرىكىلىرىدىكى كىشلەرنىڭ سانى 1851-يىلى 111 مىڭ 940 بولغان بولسا، 1861-يىلى 101 مىڭ 678 بولغان؛ بوياقچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ سانى 1851-يىلى 12 مىڭ 98 بولغان بولسا، 1861-يىلى 12 مىڭ 556 بولغان، گەرچە ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى كەڭ دەرىجىدە كېڭەيگەن بولسىمۇ، لېكىن ئادەم سانىنىڭ كۆپىيىشى ناھايىتى ئاز بولغان، بۇ ھال ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلار سانىنىڭ

كۆلىمىنىڭ ۋە ئىشلىتىدىغان ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشىغا، ئۇلارنىڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا، بايلىقىنىڭ بارلىق مەنبەلىرىنىڭ تېخىمۇ كېڭىيىشىگە ۋە تېخىمۇ مول بولۇشىغا ئەگىشىپ، كاپىتالنىڭ ئىشچىلارغا بولغان تېخىمۇ زور دەرىجىدىكى جەلپ قىلىش كۈچى بىلەن تېخىمۇ زور دەرىجىدىكى چەتكە قېقىش كۈچىنىڭ ئۆزئارا بىرلىشىش كۆلىمىمۇ ئۈزلۈكسىز كېڭىيىدۇ، كاپىتالنىڭ ئورگانىك تەركىبى قىسمى بىلەن كاپىتالنىڭ تېخنىكا شەكلىنىڭ ئۆزگىرىش سۈرئىتىمۇ ئۈزلۈكسىز تېزلىشىدۇ، بەزىدە بىرلا چاغدا، بەزىدە كەينى-كەينىدىن بۇ ئۆزگىرىشلەرنىڭ ئىچىگە كىرىپ قالىدىغان ئەشۇ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ دائىرىسىمۇ ئۈزلۈكسىز زورىيىدۇ. شۇڭلاشقا ئىشچى ئاھالىنىڭ ئۆزىمۇ كاپىتال جۇغلانمىسىنى ھاسىل قىلىش بىلەن بىرۋاقىتتا،

نىسپىي ھالدا زور دەرىجىدە كېمىيىپ كەتكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. شىلەپىچىلەر 1851-يىلى 15 مىڭ 957 كىشى بولغان بولسا، 1861-يىلى 13 مىڭ 814 بولغان؛ چىغ قالپاق توقۇغۇچىلار ۋە ئادەتتىكى شەپكە تىككۈچىلەر 1851-يىلى 20 مىڭ 393 كىشى بولغان بولسا، 1861-يىلى 18 مىڭ 176كىشى بولغان؛ ئارپا ئۈندۈرگۈچىلەر 1851-يىلى 10 مىڭ 566 كىشى بولغان بولسا، 1861- يىلى 10 مىڭ 677 كىشى بولغان؛ شامچىلىق بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار 1851-يىلى 4949 كىشى، 1861-يىلى 4686 كىشى بولغان. بۇلارنىڭ سانىنىڭ كېمىيىشىگە گاز چىراغلارنىڭ كۆپىيىشى سەۋەب بولغان. تاغاق ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ سانى 1851-يىلى 2038، 1861-يىلى 1478 كىشى بولغان؛ ياغاچ ھەرىلىگۈچىلەرنىڭ سانى 1851-يىلى 30 مىڭ 552، 1861-يىلى 31 مىڭ 647 بولغان، ياغاچ ھەرىلەش ماشىنىسى ئومۇملاشتۇرۇلغانلىقتىن، ئادەم سانىنىڭ كۆپىيىشى ناھايىتى ئاز بولغان؛ مىق ياسىغۇچىلارنىڭ سانى 1851-يىلى 26 مىڭ 940 كىشى، 1861-يىلى 26 مىڭ 130 بولغان، ماشىنا رىقابىتى تۈپەيلىدىن ئىشچىلارنىڭ سانى ئازىيىپ كەتكەن؛ قەلەي-مىس كانلىرىدا ئىشلەيدىغانلار 1851-يىلى 31 مىڭ 360، 1861-يىلى 32 مىڭ 41 كىشى بولغان. بۇلارنىڭ ئەكسىچە، پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى ئىشچىلىرى 1851-يىلى 371 مىڭ 777 كىشى، 1861-يىلى 456 مىڭ 646 كىشى بولغان؛ كۆمۈركان ئىشچىلىرى 1851-يىلى 183 مىڭ 389 كىشى، 1861-يىلى 246 مىڭ 613 كىشى بولغان. «ئومۇمەن ئالغاندا، 1851-يىلىدىن بۇيان ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشى شۇكەمگىچە ماشىنىلار ياخشى ئىشلىتىلمەي كەلگەن تارماقلاردا ناھايىتى كۆرۈنەرلىك بولغان» («1861-يىلى ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلستىكى ئاھالە تەكشۈرۈش» 1863-يىل لوندون نەشرى 3-توم 36-بەت)



كۈنسېرى كېڭىيىۋاتقان كۆلەم بىلەن ئۇلارنىڭ ئۆزىنى نىسپىي ھالدا ئوشۇق ئاھالىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدىغان ۋاسىتىلەرنى ھاسىل قىلىدۇ.(79) بۇ—كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا خاس ئاھالە قانۇنىيىتىدۇر،

(79) بەزىبىر كلاسسىك مەشھۇر ئىقتىسادشۇناسلار ئۆزگىرىشچان كاپىتال نىسپىي مىقدارىنىڭ كېمىيىپ بېرىش قانۇنىيىتىنى ۋە ئۇنىڭ ياللانما ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى ھېس قىلغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى چۈشىنىپ يەتمىگەن. بۇ جەھەتتە جون بارتوننىڭ كۆرسەتكەن خىزمىتى ئىنتايىن چوڭ. گەرچە ئۇ بارلىق باشقا كىشىلەرگە ئوخشاش، ئۆزگەرمەس كاپىتالنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تۇراقسىز كاپىتال بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ كەلگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ خىزمىتى ئىنتايىن چوڭ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «ئەمگەككە بولغان تەلەپ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا ئەمەس، بەلكى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئېشىپ بېرىشىغا باغلىق بولىدۇ. ئەگەر كاپىتالنىڭ بۇ ئىككى تۈرى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ھەرقانداق چاغدا ۋە ھەرقانداق ئەھۋالدا ھەقىقەتەن ئوخشاش بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا بۇنىڭدىن ئىشقا ئورۇنلاشقان ئىشچىلارنىڭ سانى دۆلەتنىڭ بايلىقى بىلەن تاناسىپ بولىدۇ دېگەن خۇلاسە كېلىپ چىقىدۇ. لېكىن بۇنداق پەرەز رېئاللىققا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. تېخنىكىنىڭ تەرەققىي قىلىشى ۋە مەدەنىيلىكنىڭ تارقىلىشىغا ئەگىشىپ، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ سېلىشتۇرمىسى بارغانسېرى چوڭ بولىدۇ. ئەنگلىيىدە بىر توپ مۇسلى يىپ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سېلىنغان تۇراقلىق كاپىتال سوممىسى شۇنداق بىر توپ مۇسلى يىپنى ھىندىستاندا ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سېلىنغان تۇراقلىق كاپىتال مىقدارىنىڭ يۈز ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ. ئېھتىمال مىڭ ھەسسىسىگە توغرا كېلىشى مۇمكىن. ۋەھالەنكى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ھەسسىسى يۈز ھەسسە ياكى مىڭ ھەسسە كەم بولىدۇ، ... يىللىق ھەممە جۇغلانما تۇراقلىق كاپىتالغا قوشۇلغان تەقدىردىمۇ، ئەمگەككە بولغان تەلەپتە ھېچقانداق ئېشىش بولمايتتى.» (جون بارتون «جەمئىيەتتىكى ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ ھالىتىگە تەسىر كۆرسىتىدىغان مۇھىت» 1817-يىل لوندون نەشرى 16-17بەتلەر) «دۆلەتنىڭ ساپ كىرىمىنى ئاشۇرالايدىغان سەۋەبنىڭ ئۆزى شۇنىڭ بىلەن بىللە ئاھالىنى ئارتۇق قىلىپ قويۇشى ۋە ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالىنى يامانلاشتۇرۇشى مۇمكىن.» (رىكاردو «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق قائىدىلىرى» 469-بەت)① كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، «ئەمگەككە بولغان» تەلەپ نىسپىي ھالدا كېمىيىدۇ»( يۇقىرىقى كىتاب، 480-بەت ئىزاھى)، «ئەمگەكنى قامداش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان كاپىتال سوممىسى كاپىتال ئومۇمىي مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشىگە باغلىق بولمىغان ھالدا، ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ... كاپىتالنىڭ ئۆزى كۆپ بولغانسېرى ئىشقا ئورۇنلىشىش كۆلىمى جەھەتتىكى چوڭ داۋالغۇش ۋە زور دەرىجىدىكى نامراتلىق پات-پات تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان بولۇشى مۇمكىن.

① مۇشۇ تومنىڭ 806-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئەمەلىيەتتە ئالاھىدە، تارىخىي ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدە، تارىخىي ھالدا تەسىر كۆرسىتىدىغان ئاھالە قانۇنىيىتى بولىدۇ. ئابستراكت ئاھالە قانۇنىيىتى تارىختا كىشىلەر ئارىلاشمىغان ھايۋانلار ۋە ئۆسۈملۈكلەر ساھەسىدىلا مەۋجۇت بولىدۇ.

ئىشچى ئاھالىسىنىڭ ئوشۇقچىلىقى—جۇغلانما ياكى كاپىتالىزم ئاساسىدىكى بايلىق تەرەققىياتىنىڭ مۇقەررەر مەھسۇلى، لېكىن بۇنداق ئاھالە ئوشۇقچىلىقى، ئۆز نۆۋىتىدە، يەنە كاپىتالىستىك پىشاڭغا ئايلىنىدۇ، ھەتتا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان بىر شارائىتقا ئايلىنىدۇ. ئىشچى ئاھالىسىنىڭ ئوشۇقچىلىقى سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنى بارلىققا كەلتۈرىدۇ، بۇ زاپاس ئارمىيە، خۇددى كاپىتال بېقىپ چوڭ قىلغاندەك، كاپىتالنىڭ مۇتلەق ئىختىيارىدا بولىدۇ. ئىشچى ئاھالىسىنىڭ ئوشۇقچىلىقى ئاھالىنىڭ ئەمەلىي ئېشىشىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمايدۇ، كاپىتالنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان قىممەت ئاشۇرۇش ئېھتىياجى ئۈچۈن، ھەرقاچان ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا بولىدىغان ۋە ھەر دائىم تەييار تۇرىدىغان ئادەم ماتېرىيالى يەتكۈزۈپ بېرىپ تۇرىدۇ. جۇغلانمىنىڭ ۋە جۇغلانما بىلەن بىللە كېلىدىغان ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، كاپىتالنىڭ بىردىنلا كېڭىيىش كۈچىمۇ ئۆسۈپ بارىدۇ، بۇنىڭ سەۋەبى ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئاتقۇرۇۋاتقان كاپىتالنىڭ ئىلاستىكلىقىنىڭ ئېشىشى ۋە مۇتلەق بايلىق بولغان كاپىتالنىڭ (كاپىتال مۇتلەق بايلىقنىڭ بىر ئىلاستىكلىق

(رىچارد جونىس «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىلىرى» 1833-يىل لوندون نەشرى، 52-بەت) «ئەمگەككە بولغان، تەلەپنىڭ ئېشىشى··· ئومۇمىي كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى بىلەن تاناسىپ بولمايدۇ؛ ··· شۇڭا، جەمئىيەتنىڭ تەرەققىي قىلىشى داۋامىدا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان مىللىي كاپىتالنىڭ ھەر قېتىمقى ئېشىشىنىڭ ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى بارغانسېرى ئاز بولىدۇ.» (رامساي «بايلىقنىڭ تەقسىم قىلىنىشى توغرىسىدا»نىڭ 90-، 91-بەتلىرى)



قىسمىدىنلا ئىبارەت) ئاشقانلىقىلا ئەمەس، ھەم بۇنىڭ سەۋەبى كىرىدىت ھەر قېتىم ئالاھىدە تەسىرگە ئۇچرىغاندا، كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچە، مۇنداق بايلىقنىڭ ئىنتايىن زور قىسمىنى ئۈستىلىمە كاپىتال سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىشقا ئۆتكۈزۈپ بېرىدىغانلىقىدىنلا ئىبارەتمۇ ئەمەس. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىنىڭ تېخنىكا شارائىتلىرى، ماشىنىلار، ترانسپورت قوراللىرى ۋەھاكازالار ئوشۇق مەھسۇلاتلارنى ئىنتايىن زور كۆلەمدە، ئىنتايىن تېز سۈرئەت بىلەن ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرۇۋېتىشى مۇمكىن. جۇغلانمىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ كېڭەيگەن ھەم ئۈستىلىمە كاپىتالغا ئايلىنىدىغان كۆپ مىقداردىكى ئىجتىمائىي بايلىق غالجىرانە ھالدا بازارنى بىردىنلا كېڭەيتەلەيدىغان كونا ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا ياكى كونا ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ تەرەققىياتى ئېھتىياج پەيدا قىلىدىغان تۆمۈريول تارماقلىرىغا ئوخشاش يېڭىدىن پەيدا بولۇۋاتقان تارماقلارغا ئېتىلىپ كىرىدۇ. مۇنداق سورۇنلارنىڭ ھەممىسىدە، زور تۈركۈمدىكى كىشىلەر توساتتىنلا ھەل قىلغۇچ جايلارغا ئەۋەتىلىشى ھەم يەنە باشقا تارماقلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە تەسىر يەتكۈزۈلمەسلىكى كېرەك. بۇنداق كىشىلەر ئوشۇقچە ئاھالىدىن سەپلىنىدۇ. ھازىرقى زامان سانائىتىگە خاس تۇرمۇش جەريانى ئوتتۇرىچە جانلىنىش، ئىشلەپچىقىرىش يۇقىرى دەرىجىدە ئالدىراش بولۇش، كرىزىس ۋە تۇرغۇنلۇققا ئوخشاش بىرقانچە مەزگىلدىن تەركىب تاپقان، بىر قەدەر ئۇششاق داۋالغۇشلار گىرەلىشىپ كېتىدىغان، ئون يىلدا بىر كۆرۈلىدىغان دەۋرىيلىك شەكىلدىن ئىبارەت بولىدۇ، يەنى سانائەت زاپاس ئارمىيىسى ياكى ئاھالە ئوشۇقچىلىقى ئۈزلۈكسىز شەكىللىنىپ تۇرىدىغان، ئاز-تولا دەرىجىدە ئۆزلەشتۈرۈلۈپ تۇرىدىغان، ئاندىن كېيىن شەكىللىنىدىغان ئەنە شۇنداق ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلغان بولىدۇ. ۋەھالەنكى سانائەتنىڭ دەۋرىيلىك باسقۇچىنىڭ ئالمىشىپ تۇرۇشى يەنە ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ كېمەيگەن

قىسمىنى تولۇقلاپ تۇرىدۇ ھەم ئوشۇق ئاھالىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ ئەڭ كۈچلۈك ئامىللىرىدىن بىرىگە ئايلىنىدۇ.

بىز ھازىرقى زامان سانائىتىدىن ئىبارەت مۇنداق ئۆزگىچە تۇرمۇش جەريانىنى ئىنسانلارنىڭ بۇنىڭدىن بۇرۇنقى ھەرقانداق دەۋرلىرىدە كۆرەلمەيمىز، ئۇنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ باللىق دەۋرلىرىدە كۆرۈلۈشىمۇ مۇمكىن ئەمەس ئىدى. ئۇ چاغلاردا كاپىتال قۇرۇلمىسىنىڭ ئۆزگىرىشى ناھايىتى ئاستا ئىدى. شۇڭا ئەمگەككە بولغان تەلەپنىڭ ئېشىشى، ئومۇمەن ئالغاندا، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ماس كېلەتتى. ئۇ چاغلاردا كاپىتال جۇغلانمىسىنىڭ ئېشىشى، ھازىرقى زاماندىكىگە قارىغاندا، قانچە ئاستا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىدىغان ئىشچى ئاھالىنىڭ تەبىئىي چەكلىمىلىرىگە بېرىپ تاقىلاتتى، بۇنداق چەكلىمىلەرنى پەقەت تۆۋەندە توختىلىپ ئۆتىدىغان زوراۋانلىق ۋاسىتىلىرى ئارقىلىقلا تۈگەتكىلى بولاتتى. ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ بىردىنلا سەكرەش شەكلىدە كېڭىيىشى — ئۇنىڭ بىردىنلا تارىيىشىنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ؛ ۋەھالەنكى كېيىنكىسى ئالدىنقىسىنى پەيدا قىلىدۇ، لېكىن نېرى-بېرى قىلغىلى بولىدىغان ئادەم ماتېرىيالى بولمىسا، ئاھالىنىڭ مۇتلەق ھالدا ئېشىشىغا باغلىق بولمىغان ئىشچىلارنىڭ سانى ئاشمىسا، ئالدىنقىسىنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. ئىشچىلارنىڭ شۇ تەرىقىدىكى ئېشىشى بىرقىسىم ئىشچىلارنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە «ئايرىۋېتىلىشى»دەك ئاددىي جەريان ئارقىلىق سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ سانىنى كېمەيتىلگەن ئىشلەپچىقىرىشتىن نىسپىي ھالدا كېمەيتىشتەك ئۇسۇل ئارقىلىق ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈلىدۇ. شۇڭا ھازىرقى زامان سانائىتىنىڭ پۈتكۈل ھەرىكەت شەكلى بىر قىسىم ئىشچى ئاھالىسىنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشسىزلار ياكى يېرىم ئىشسىزلارغا ئايلىنىشىدىن كېلىدۇ. سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ يۈزەكىلىكىمۇ ئۇنىڭ كرېدىتنىڭ كېڭىيىشى ۋە قىسقىرىشىنى، سانائەتنىڭ دەۋرىي مەزگىلىنىڭ



يېڭىلىنىپ تۇرۇشىدەك بۇنداق نوقۇل ئالامەتنى بۇنداق يېڭىلىنىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان سەۋەب دەپ قارايدىغانلىقىدا ئىپادىلىنىدۇ. خۇددى ئاسمان جىسىملىرى مۇئەييەن ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلگەندىن كېيىن شۇ ھەرىكەتنى ئۈزلۈكسىز تەكرارلىغانغا ئوخشاش، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشمۇ نۆۋەت بىلەن كېڭىيىش ۋە قىسقىرىشتەك ھەرىكەتكە كىرگەن ھامان، شۇنداق ھەرىكەتنى ئۈزلۈكسىز تەكرارلايدۇ. نەتىجە يەنە سەۋەبكە ئايلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۆزىنىڭ شەرتلىرىنىڭ پۈتكۈل جەريان باسقۇچلىرىنىڭ ئالمىشىشىنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قايتا بارلىققا كەلتۈرۈش ئۇچۇن دەۋرىيلىك شەكلى قوللىنىلىدۇ. مۇنداق دەۋرىيلىك مۇقىملاشقان ھامان، سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقمۇ نىسپىي بولغان، يەنى كاپىتال قىممىتىنىڭ ئېشىشىنىڭ ئوتتۇرىچە ئېھتىياجىدىن ئېشىپ كەتكەن ئوشۇقچە ئاھالىنىڭ ھاسىل قىلىنىشىنى ھازىرقى زامان سانائىتىنىڭ ھاياتلىق شەرتى دەپ قارايدۇ.

ئىلگىرى ئوكسفورد ئۇنىۋېرسىتېتىدا سىياسىي ئىقتىساد پروفېسسورى بولغان، كېيىن يەنە ئەنگلىيە مۇستەملىكىلەر مىنىستىرلىكىنىڭ ئەمەلدارى بولغان گ. مېرىۋېيل مۇنداق دەيدۇ:

«مۇبادا دۆلەت كرىزىس بولغان مەزگىلدە دۆلەت سىرتىغا ئاھالە كۆچۈرۈش چارىسىنى قوللىنىپ بىرنەچچە يۈزمىڭ ئوشۇقچە نامرات ئاھالىدىن قۇتۇلماقچى بولدى دەپ پەرەز قىلايلى، ئۇنداقتا نەتىجە قانداق بولاتتى؟ نەتىجە شۇنداق بولاتتىكى، ئەمگەككە بولغان ئېھتىياج ئەمدىلا ئەسلىگە كەلگەندە، ئەمگەك يېتىشمەي قالاتتى. ئادەمنىڭ قايتا ھاسىل قىلىنىشى قانچە تېز بولغىنى بىلەنمۇ، قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنىڭ كېمىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ھامان بىر ئەۋلاد كىشىلەرنىڭ ۋاقتى كېتىدۇ. ئەمما بىزنىڭ زاۋۇت خوجايىنلىرىمىزنىڭ ئالىدىغان پايدىسى ئاساسەن ئېھتىياج جانلىنىشتەك پايدىلىق پۇرسەتتىن پايدىلىنىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولۇش-بولماسلىقىغا ھەم شۇ ئارقىلىق كاساتچىلىق ۋاقتىدىكى زىياننىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش-تولدۇرالماسلىقىغا باغلىق. ھالبۇكى ئۇلار ماشىنا ۋە جىسمانىي ئەمگەككە بولغان قوماندانلىق ھوقۇقىغا ئىگە بولغاندىلا بۇنداق ئىقتىدارنىڭ بولۇشىغا كاپالەتلىك قىلالايدۇ. ئۇلار ئۆزلىرى باشقۇرالايدىغان ئادەمنى تېپىشى شەرت؛ ئۇلار بازار ئەھۋالىغا ئاساسلىنىپ، زۆرۈر بولغاندا، ئۆزلىرىنىڭ تىجارەت پائالىيىتىنى كېڭەيتىشى ياكى قىسقارتىشى شەرت،

ئۇنداق قىلمىسا، ئۇلار ھەرگىز رىقابەت ئېلىشىشلىرىدا ئۇستۇنلۇكتە تۇرالمايدۇ، ۋەھالەنكى، بۇنداق ئۇستۇنلۇك-دۆلەت بايلىقىنىڭ ئاساسىدۇر.»(80)

ھەتتا مالتۇسمۇ ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ ھازىرقى زامان سانائىتى ئۈچۈن زۆرۈر ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ، گەرچە ئۇ ئۆزىنىڭ كالتا پەملىكى بىلەن ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنى ئىشچى ئاھالىنىڭ مۇتلەق يوسۇندىكى ئوشۇقچىلىقى، ئىشچى ئاھالىنىڭ نىسپىي ھالدىكى ئوشۇقچىلىقى ئەمەس دەپ چۈشەندۈرگەن بولسىمۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

«ئاساسەن سودا-سانائەتكە تايىنىدىغان بىر دۆلەتتە، ئەگەر ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدە نىكاھ ئىشلىرىغا ئېھتىياتچانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلىش ئادەتلىرى ئەۋج ئېلىپ كەتسە، بۇھال دۆلەت ئۈچۈن زىيانلىق،··· ئاھالىنىڭ خاراكتېرىدىن ئالغاندا، ئالاھىدە ئېھتىياج تۇغۇلغان تەقدىردىمۇ، 16 ياكى 18 يىل ۋاقىتنى باشتىن كەچۈرمەي تۇرۇپ، ئۇستىلىمە ئىشچىلارنى بازارغا سېلىشمۇ مۇمكىن بولمايدۇ. ۋەھالەنكى، كىرىم ئېجەش ئارقىلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرۇلسا كۆپ تېز بولىدۇ؛ بىر دۆلەتنىڭ ئەمگەك فوندى ئاھالىنىڭ ئېشىشىدىن تېز ئاشىدىغان ئەھۋال دائىم كۆرۈلۈپ تۇرىدۇ.»(81)

سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق شۇ تەرىقىدە ئىشچىلارنىڭ نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ ئۇزلۇكسىز ۋۇجۇدقا كېلىپ تۇرۇشىنى كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ زۆرۈر شەرتى دەپ جاكارلىغاندىن كېيىن، ناھايىتى ئۆز لايىقىدا قېرى قىز ئوبرازى بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىپ،

(80) گ. مېرىۋېيل «مۇستەملىكە ۋە مۇستەملىكىلەر توغرىسىدىكى نۇتۇق» 1841- 1842-يىللار، لوندون نەشرى 1-توم 146-بەت.

(81) مالتۇس «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 215-، 319-، 320-بەتلەر. مالتۇس بۇ ئەسىرىدە سىسموندىنىڭ ياردىمى بىلەن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ چىرايلىققىنا ئۈچىنىڭ بىر گەۋدە بولۇش ئەھۋالىنى ئاخىرى تاپقان: ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى، ئاھالە ئوشۇقچىلىقى، ئىستېمال ئوشۇقچىلىقى ھەققەتەن ئىنتايىن نازاكەتلىك غەلىتە نەرسىلەردۇر! ف. ئېنگېلس «مىللىي ئىقتىساد تەنقىدىگە دائىر تېزىس» 107-بەت ۋە تۆۋەندىكى بىرقانچە بەتلەر[435].



ئۇنىڭ «كۆڭلىدىكى ئادىمى»نىڭ يەنى كاپىتالىستنىڭ تەلەپپۇزىدا، ئۆزى ئۇستىلىمە كاپىتال ياراتقان ئەمما شۇ كاپىتال تەرىپىدىن كوچىغا تاشلىۋېتىلگەن «ئوشۇق ئاھالە»گە تۆۋەندىكى گەپلەرنى دەيدۇ:

«بىز زاۋۇت خوجايىنلىرى سىلەرنىڭ تىرىكچىلىكىڭلار ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كاپىتالنى ئاشۇرۇپ، سىلەر ئۈچۈن قولىمىزدىن كېلىدىغان ئىشلارنى قىلدۇق؛ سىلەر قالغان ئىشلارنى قىلىپ، ئۆزۈڭلارنىڭ ئادەم سانىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئۇيغۇنلاشتۇرۇشۇڭلار كېرەك.»(82)

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئاھالىنىڭ تەبىئىي كۆپىيىشىدىن كېلىدىغان پايدىلىنىشقا بولىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ سانى مۇتلەق يېتىشمەيدۇ. ئەركىن ھەرىكەت قىلىش ئۈچۈن، ئۇ مۇنداق تەبىئىي چەكلىمىگە باغلىق بولمىغان سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ بولۇشىغا موھتاج.

يۇقىرىدا، ئىشتىكى ئىشچىلار سانىنىڭ ئېشىشى ياكى كېمىيىشىنىڭ دەل ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئېشىشى ياكى كېمىيىشى بىلەن بىردەك بولىدىغانلىقىنى پەرەز قىلغانىدۇق.

لېكىن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۆزى قوماندانلىق قىلىدىغان ئىشچىلارنىڭ سانى ئۆزگەرمىگەندىمۇ ياكى ھەتتا ئازايغان ئەھۋالدىمۇ ئاشىدۇ. ئەگەر ئايرىم بىر ئىشچى كۆپ ئەمگەك قىلسا، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ ئىش ھەققى ئۆسىدۇ-ئەمگەكنىڭ باھاسى ئۆزگەرمىگەن، ھەتتا تۆۋەنلەپ كەتكەن تەقدىردىمۇ، تۆۋەنلەپ كېتىش ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئېشىشىدىن ئاستا بولسىلا-ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. مۇنداق سورۇندا، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئېشىشى ئىشتىكى ئىشچىلار سانىنىڭ ئاشقانلىقىنى ئەمەس، بەلكى ئەمگەك مىقدارىنىڭ ئاشقانلىقىنى

(82) خاررىيە مارتىنېئاۋ «مانچېستېردىكى ئىش تاشلاش» 1832-يىل نەشرى، 101-بەت.

كۆرسىتىدىغان ئالامەت بولىدۇ. ھەر بىر كاپىتالىستنىڭ مۇتلەق مەنپەئەتى ئوخشاشلا ئەرزان مىقداردىكى ياكى ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئەرزان مىقداردىكى چىقىم بىلەن بىرقەدەر كۆپ ئىشچىلاردىن ئەمەس، بەلكى بىرقەدەر ئاز ئىشچىلاردىن مەلۇم مىقداردا ئەمگەك شىلىۋېلىشتۇر. كېيىنكى ئەھۋال ئاستىدا، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ چىقىمى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈلگەن ئەمگەكنىڭ مىقدارىغا ئەگىشىپ نىسبەتلىك ھالدا ئاشىدۇ، ئالدىنقى ئەھۋال ئاستىدا، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئېشىشى كۆپ ئاستا بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى قانچە چوڭ بولسا مۇنداق مۇددىئا شۇنچە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ. ئۇنىڭ كۈچى كاپىتال جۇغلانمىسىغا ئەگىشىپ ئېشىپ بارىدۇ.

يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتتۇقكى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تەرەققىياتى — ھەم جۇغلىنىشنىڭ سەۋەبى، ھەم جۇغلىنىشنىڭ نەتىجىسى — كاپىتالىستنىڭ ئايرىم ئەمگەك كۈچىگە بولغان ئېكسپىلاتاتسىيىسىنى تاشقى ئامىل ياكى ئىچكى ئامىل جەھەتتىن كۈچەيتىشكە، چىقىم ئوخشاش كۆپ بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال شارائىتىدا تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈشكە ئىمكان بېرىدۇ.① بىز يەنە كاپىتالىستنىڭ بارغانسېرى ئانچە تەربىيە كۆرمىگەن ئىشچىلار ئارقىلىق خېلى پىشقان ئىشچىلارنى، پىشمىغان ئەمگەك كۈچلىرى ئارقىلىق پىشقان ئىشچىلارنى، ئايال ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق ئەر ئەمگەك كۈچىنى، ئۆسمۈر ياكى بالا ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق قۇرامىغا يەتكەن ئەمگەك كۈچىنى چەتكە قاقىدىغانلىقىنى، شۇنداق قىلغاندا ئوخشاش مىقداردىكى كاپىتال قىممىتى ئارقىلىق تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك كۈچى سېتىۋالالايدىغانلىقىنىمۇ كۆرۈپ ئۆتتۇق.②

شۇڭلاشقا، كاپىتال جۇغلاش جەريانىدا، بىر تەرەپتىن، بىرقەدەر

① مۇشۇ تومنىڭ 751-781-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 742-756-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



زور ئۆزگىرىشچان كاپىتال تېخىمۇ كۆپ ئىشچىلارنى قوبۇل قىلىشقا ھاجەت بولمايلا تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ھەرىكەتكە كەلتۈرەلەيدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئوخشاش مىقداردىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ؛ ئاخىرىدا، بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمگەك كۈچىنى سىقىپ چىقىرىش ئارقىلىق بىرقەدەر تۆۋەن دەرىجىلىك تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك كۈچىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ.

شۇ سەۋەبتىن نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ بارلىققا كېلىشى ۋە ئىشچىلارنىڭ ئايرىلىپ چىقىشى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا جۇغلانمىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ تېزلەشكەن تېخنىكا ئىسلاھاتىغا، شۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىدىن نىسپىي ھالدا كېمىيىشىگە قارىغاندا، تېخىمۇ تېز بولىدۇ. ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى كۆلىمى ۋە تەسىرىنى كېڭەيتىش بىلەن بىللە، بارغانسېرى ئازلىغان سەۋىيىدە ئىشچىلارنىڭ ئىشقا ئورۇنلىشىش ۋاستىسىگە ئايلىنىدىغان بولسا، ئۇنداقتا، بۇنداق ئەھۋالنىڭ ئۆزى، تۆۋەندە بايان قىلىنغان پاكىتلار تۈپەيلىدىن، ئاز-تولا ئۆزگىرىدۇ: ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشقانسېرى كاپىتال ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش كاپىتالنىڭ ئىشچىلارغا بولغان ئېھتىياجىغا قارىغاندا تېخىمۇ تېز ئاشىدۇ. ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىشتىكى قىسمىنىڭ ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك قىلىشى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ زاپاس ئارمىيە قوشۇنىنى زورايتىدۇ، ئەمما بۇ زاپاس ئارمىيە قوشۇنى رىقابەت ئارقىلىق ئىشچىلار زىممىسىگە ئاشۇرۇپ يۈكلىگەن بېسىم ئۆز نۆۋىتىدە يەنە ئىشتىكى ئىشچىلارنى ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىشقا ۋە كاپىتالنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىتائەت قىلىشقا مەجبۇرلايدۇ. ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بىر قىسمىنىڭ ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىشى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ يەنە بىر قىسمىنى قىلىدىغان ئىشى يوق قىلىپ قويىدۇ،

ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قىلىدىغان ئىشى يوق قىسمى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ يەنە بىر قىسمىنى ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىشقا مەجبۇر قىلىدۇ، بۇ ھەربىر كاپىتالىستنىڭ بېيىش ۋاسىتىسى بولۇپ قالىدۇ(83)، شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە ئىجتىمائىي جۇغلانمىنىڭ ئېششىغا ماس كېلىدىغان كۆلەم ئارقىلىق سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ

(83) ھەتتا 1863ـيىلىدىكى پاختا قەھەتچىلىكى ۋاقتىدىمۇ بىلىكبېرىندىكى يىپ ئىگىرگۈچىلەر تارقاتقان كىتابچىدىنمۇ ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك ئۇستىدىكى قاتتىق ئەيىبلەشلەرنى كۆرىمىز. زاۋۇت قانۇنىنىڭ چەكلىشى تۈپەيلىدىن، مۇنداق ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلار يېشى چوڭ ئەر ئىشچىلاردىنلا ئىبارەت بولاتتى. «بۇ فابرىكا يېشى چوڭ ئىشچىلاردىن ھەر كۈنى 12ـ13 سائەت ئىشلەشنى تەلەپ قىلاتتى، گەرچە يۈزلىگەن ئىشچى مەجبۇرىي ھالدا قىلىدىغان ئىش تاپالمايۋاتقان، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئۇلار ئۆز ئائىلىسىنى بېقىش ۋە ئېغىر ئەمگەك قىلىپ ھالىدىن كەتكەن قېرىنداشلىرىنى ۋاقىتسىز ئۆلۈپ كېتىشتىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، قىسمەن ۋاقىت بولسىمۇ ئىشلەشكە رازى بولاتتى.» بۇ كىتابچىدە يەنە شۇنداق دېيىلىدۇ: «بىز ئىش ۋاقتىدىن ئارتۇق ئەمگەك قىلدۇرۇش خوجايىنلار بىلەن ‹خىزمەتكارلار› ئوتتۇرىسىدا چىداپ تۇرۇشقا بولىدىغان مەلۇم مۇناسىۋەتنى ئورنىتىشقا ئىمكان بېرەرمۇ؟ دەپ سوئال قويىمىز. ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەكنىڭ قۇربانلىرى ۋە ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك سەۋەبىدىن مەجبۇرىي ھالدا قىلىدىغان ئىش تاپالمايۋاتقان كىشىلەرمۇ، ئوخشاشلا ناھەقچىلىق ھېس قىلىدۇ. ئەگەر ئەمگەك لىللا تەقسىم قىلىنسا، ئۇنداقتا، بۇ رايوننىڭ ئورۇندىشى زۆرۈر بولغان خىزمەتلەر ھەممە ئادەمنى قىسمەن ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇشقا بىمالال يەتكەن بولاتتى. بىز ئۆز ھوقۇقىمىزنىلا تەلەپ قىلىمىز: بىز خوجايىنلارنىڭ ھېچبولمىغاندا نۆۋەتتىكى ئەھۋال داۋام قىلىپ تۇرغان مەزگىلدە ئەمگەك ۋاقتىنى ئومۇمىيۈزلۈك قىسقارتىشنى، بىر قىسىم كىشىلەرنى ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك بىلەن شۇغۇللاندۇرۇپ، يەنە بىر قىسىم كىشىلەرنى قىلىدىغان ئىش تاپالماي، تۇرمۇشنى قۇتقۇزۇشقا تايىنىپ قامدايدىغان قىلىپ قويماسلىقنى تەۋسىيە قىلىمىز.» («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1863ـيىل 10ـئاينىڭ 31ـكۈنى» 8ـبەت)ــ«قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا»نىڭ ئاپتورى① نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ ئىشتىكى ئىشچىلارغا كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى بۇرژۇئازلارنىڭ ئادەتلىنىپ قالغان ھەم ئىشەنچلىك بولغان تەبىئىي ئىقتىدارى بويىچە چۈشىنىدۇ. «مۇنداق پادىشاھلىقتا، ھورۇنلۇقنى پەيدا قىلىدىغان يەنە بىر سەۋەب تولۇق ساندىكى ئەمگەكچىنىڭ يېتىشمەسلىكىدىن ئىبارەت. مەھسۇلاتقا قارىتا مەلۇم ئالاھىدە ئېھتىياج تۇغۇلۇپ، ئەمگەك مىقدارى يېتىشمەيدىغان بولۇپ قالغاندىلا، ئىشچىلار ئۆزىنىڭ مۇھىملىقىنى ھېس قىلىدۇ

① ج. كونىنگخامنى كۆرسىتىدۇ. — تۈزگۈچىدىن



ۋۇجۇدقا كېلىشىنى تېزلىتىدۇ. بۇ ئامىلنىڭ نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ شەكىللىنىشىدە قانچىلىك مۇھىم ئىكەنلىكىنى ئەنگلىيىگە دائىر مىساللار بىلەن ئىسپاتلايمىز. ئەنگلىيىنىڭ ئەمگەك «تېجەش»تىكى تېخنىكىلىق ۋاسىتىلىرى ناھايىتى كۈچلۈك. شۇنىڭ ئەتە ئەمگەككە ئەقىلغە مۇۋاپىق دەرىجىدە چەك قويۇلسا ھەمدە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ھەرقايسى تەبىقىسىدە يەنە ياش قۇرامى ۋە جىنسىغا قاراپ مۇۋاپىق ئورۇنلاشتۇرۇلسا، ئۇنداقتا، ھازىرقى كۆلەم بويىچە مىللىي ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، ھازىر بار ئىشچى ئاھالە مۇتلەق يېتىشمەيدۇ. ھازىرقى «غەيرىي ئىشلەپچىقارغۇچى» ئىشچىلارنىڭ كۆپ ساندىكىلىرى «ئىشلەپچىقارغۇچى» ئىشچىلارغا ئايلىنىشقا مەجبۇر بولىدۇ.

ئومۇمىي جەھەتتىن ئالغاندا، ئىش ھەققىنىڭ ئادەتتىكى ئۆزگىرىشى پەقەت سانائەتنىڭ دەۋرىيلىك مەزگىلىنىڭ يەڭگۈشلىنىشىگە ماس كېلىدىغان سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ زورىيىشى ۋە ئازىيىشى بىلەن تەڭشىلىپ تۇرىدۇ. شۇڭا، ئىش ھەققىنىڭ ئادەتتىكى ئۆزگىرىشىنى ئىشچى ئاھالىسىنىڭ مۇتلەق سانىنىڭ ئۆزگىرىشى ئەمەس، بەلكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ خىزمەت ئۆتەۋاتقان ئارمىيە ۋە زاپاس ئارمىيە دەپ ئايرىلىشىدىكى نىسبەتنىڭ ئۆزگىرىشى، ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ نىسپىي مىقدارىنىڭ ئېشىشى ياكى كېمىيىشى، ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ گاھ قوبۇل قىلىنىپ، گاھ يەنە بىكارچى قىلىنىپ قېلىش دەرىجىسى بەلگىلەيدۇ. ھازىرقى زامان سانائىتى ئون يىلدا بىر قېتىم تەكرارلىنىدىغان دەۋرىيلىك

ھەمدە خوجايىنلىرىغىمۇ بۇ نۇقتىنى ھېس قىلدۇرۇشنى ئويلايدۇ؛ بۇ ھال كىشىنى ئەجەبلەندۈرىدۇ؛ ئەمما بۇ ئەبلەخلەرنىڭ نىيىتى بۇزۇق، ھەر قېتىم مۇشۇنداق ھاللاردا، ئىشچىلار ئۆز خوجايىنلىرىنى قىين ئەھۋالغا سېلىپ قويۇش مەقسىتىدە، توپتوپ بولۇپ بىرلىشىپ، كۈن بويى ئىش قىلماي يۈرىدۇ.»( «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا» 27ـ، 28ـبەتلەر) دېمەك، بۇ كىشلەر ئىش ھەققىنى ئۆستۈرۈشنى تەلەپ قىلاتتى.

خۇسۇسىيەتكە ئىگە، ھەربىر دەۋرىيلىك خۇسۇسىيەتكە ئىگە مەزگىلدە يەنە دەۋرىيلىك خۇسۇسىيەتكە ئىگە باسقۇچلار بولىدۇ، يەنە كېلىپ بۇ باسقۇچلار كاپىتال جۇغلىنىش جەريانىدا، بارغانسېرى ئارقىلىئارقىدىن كۆپلەپ كۆرۈلۈپ تۇرىدىغان، قانۇنىيەتلىك بولمىغان داۋالغۇشلار تەرىپىدىن ئۈزۈلۈپ تۇرىدۇ. مۇنداق ھازىرقى زامان سانائىتىدىن ئالغاندا، ئەگەر تۆۋەندىكىدەك قانۇنىيەت بولغان بولسا، يەنى ئەمگەك جەھەتتىكى تەمىنلەش بىلەن تەلەپنىڭ تەڭشىلىشى كاپىتالنىڭ كېڭىيىشى ۋە قىسقىرىشى ئارقىلىق بولمايدىغان، ھەم شۇ سەۋەبتىن كاپىتالنىڭ شۇچاغدىكى قىممەت ئاشۇرۇش ئېھتىياجى ئارقىلىقمۇ بولمايدىغان، شۇ سەۋەبتىن ئەمگەك بازىرى تۇرۇپ كاپىتالنىڭ كېڭىيىشى تۇپەيلىدىن تولۇق بولماي قالىدىغان، تۇرۇپ كاپىتالنىڭ قىسقىرىشى تۇپەيلىدىن ئېشىپ قالىدىغان ئەھۋال كۆرۈلمەيدىغان، ئەكسىچە، كاپىتال ھەرىكىتىنى ئاھالە مىقدارىنىڭ مۇتلەق ھەرىكىتىگە بېقىندىغان قىلىپ قويىدىغان مۇشۇنداق قانۇنىيەت بولغان بولسا، ھەقىقەتەن ناھايىتى ياخشى بولغان بولاتتى. ھالبۇكى بۇنىڭ دەل ئۆزى ئىقتىسادشۇناسلىقتىكى دوگماتىزمدۇر. مۇشۇنداق دوگماتىزم بويىچە بولغاندا، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى سەۋەبىدىن ئىش ھەققىمۇ ئۆستۈرۈلىدۇ. ئىش ھەققىنىڭ ئۆستۈرۈلۈشى ئىشچى ئاھالىنىڭ تېخىمۇ تېز كۆپىيىشىگە ئىلھام بېرىدۇ، بۇنداق كۆپىيىش تا ئەمگەك بازىرى توشۇپ كەتكىچە، ھەم شۇ سەۋەبتىن ئىشچىلارغا بېرىلىدىغان تەمىناتقا قارىغاندا كاپىتال نىسپىي ھالدا يېتىشمەيدىغان بولۇپ قالغىچە داۋاملىشىدۇ. ئىش ھەققى تۆۋەنلەپ كەتسە، نەتىجىدە ئىش ئەكسى تەرەپكە قاراپ ماڭىدۇ. ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىشى سەۋەبىدىن ئىشچى ئاھالە تەدرىجىي ھالدا ئازىيىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كاپىتال، ئىشچى ئاھالە سانى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، نىسپىي ھالدا ئېشىپ قالىدۇ، ياكى باشقا كىشىلەر ئېيتقاندەك، ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىشى ۋە ئىشچىلارغا قارىتىلغان ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ مۇناسىپ ھالدا ئېشىشى



كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىنى يېڭىباشتىن تېزلىتىۋېتىدۇ، ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا، تۆۋەن ئىش ھەققى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كۆپىيىشىنى چەكلەيدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش ئەمگەككە بولغان تەلەپتىن ئاز بولۇش، ئىش ھەققى ئېشىشقا ئوخشاش ئەھۋال يەنە كۆرۈلىدۇ. بۇ تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا نىسبەتەن نېمە دېگەن گۈزەل ھەرىكەت ئۇسۇلى-ھە! شۇغىنىسى، ئەمگەك ئىقتىدارىغا ھەقىقىي ئىگە بولغان ئاھالە ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشى تۇپەيلىدىن، مەلۇم ئەمەلىي ئېشىش ئەھۋالى بارلىققا كېلىش ئېھتىمالىغا يېقىن بولۇشتىن ئىلگىرى، شۇنداق بىر مەزگىلنى قايتا-قايتا بېشىدىن كەچۈرگەن بولىدۇ، مۇنداق مەزگىلدە مۇقەررەر ھالدا سانائەت جېڭى پارتلاپ، قىرىش-چېپىش بولىدۇ ھەمدە يەڭگۈچىلەر بىلەن يېڭىلگۈچىلەر ئايرىلىدۇ.

1849-يىلىدىن 1859-يىلغىچە بولغان ئارىلىقتا، ئاشلىق باھاسى تۆۋەنلەش بىلەن بىللە، ئەنگلىيىنىڭ دېھقانچىلىق رايونلىرىدا، ئەمەلىي تەكشۈرۈپ كۆرگەندە نامىدىلا ئىش ھەققى ئۆستۈرۈش ئەھۋالى كۆرۈلدى. مەسىلەن: ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئۇئىلت ۋىلايىتىدە 7 شىللىڭدىن 8 شىللىڭغا ئۆستۈرۈلگەن، دورسېت ۋىلايىتىدە 7 ياكى 8 شىللىڭدىن 9 شىللىڭغا ئۆستۈرۈلگەن، ۋەھاكازا. بۇ يېزا ئىگىلىكىدىكى ئارتۇق ئاھالىنىڭ غەيرىي ھالدا سىرتقا كەتكەنلىكىنىڭ نەتىجىسى، ئەمما بۇنداق سىرتقا كېتىشنى ئۇرۇش[436] پەيدا قىلغان ئېھتىياج ۋە تۆمۈريول قۇرۇلۇشى، زاۋۇت-فابرىكا، كان قاتارلىق تارماقلارنىڭ زور كۆلەمدە كېڭىيىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان. ئىش ھەققى قانچە تۆۋەن بولسا، ئۇنىڭ ھەرقانداق ھالدىكى ئۆسۈشى، يەنى ناھايىتى ئاز دەرىجىدىكى ئۆسۈش بولغان تەقدىردىمۇ، پىرسەنت جەھەتتە شۇنچە يۇقىرى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن: ھەپتىلىك ئىش ھەققى 20 شىللىڭ بولۇپ، 22 شىللىڭغا ئۆستۈرۈلسە، 10% ئۆسكەن بولىدۇ؛

ئەمما ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئاران 7 شىللىڭ بولۇپ، 9 شىللىڭغا ئۆستۈرۈلسە، $28\frac{4}{7}$% ئۆسكەن بولىدۇ. بۇ ناھايىتى كۆپ ئاشقاندەك بولۇپ تۇيۇلىدۇ. قانداق بولسا بولسۇن، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى بۇنى دەستەك قىلىپ ۋاڭ-چۇڭ كۆتەردى، ھەتتا لوندوندا چىقىدىغان «ئىقتىسادشۇناس» تىمۇ بۇ ئاچارچىلىق پەيدا قىلىدىغان ئىش ھەققى ئۈستىدە توختالغاندا، بۇ ئىش ھەققىنىڭ «ئومۇمىيۈزلۈك ۋە زور ئۆسۈشى»(84) دەپ رەسمىي يوسۇندا بىلجىرلىدى. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى قانداق قىلىشى كېرەك؟ ئۇلار دوگماتىك ئىقتىسادچى گالۋاڭلار كاللىسىدا ئويلىغاندەك بۇنداق كۆپ ئىش ھەققىنىڭ دېھقانچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ كۆپىيىشىنى ئىلگىرى سۈرۈپ، تا ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنى قايتىدىن تۆۋەنلىتىشكە مەجبۇر بولغانغا قەدەر كۈتۈپ ئولتۇراتتىمۇ؟ ياق، ئۇلار ئۇنداق قىلماي، تېخىمۇ كۆپ ماشىنىلارنى ئىشلەتتى، ئىشچىلار كۆزنى يۇمۇپ ئاچقىچە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئۆزىمۇ مەمنۇن بولغىدەك دەرىجىدە «ئوشۇقچە» بولۇپ قالدى. بۇرۇنقىغا قارىغاندا، ھازىر يېزا ئىگىلىكىگە سېلىنغان «كاپىتال تېخىمۇ كۆپەيدى» ھەمدە ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى تېخىمۇ يۇقىرى بولىدىغان شەكىللەر قوللىنىلدى. شۇنداق قىلىپ، ئەمگەككە بولغان ئېھتىياج نىسپىي ھالدا تۆۋەنلەپلا قالماي، بەلكى مۇتلەق ھالدىمۇ تۆۋەنلىدى.

ئىقتىسادشۇناسلىقتىكى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئويدۇرمىلاردا ئىش ھەققىنىڭ ئومۇمىي ئۆزگىرىشلىرىنى تەڭشەيدىغان ياكى ئىشچىلار سىنىپى يەنى ئومۇمىي ئەمگەك كۈچى بىلەن ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال

(84) «ئىقتىسادشۇناس»نىڭ 1860-يىل 1-ئاينىڭ 21-كۈنىدىكى سانىدىن.



ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى تەڭشەيدىغان قانۇنىيەت بىلەن ھەرقايسى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئىشچى ئاھالىنى تەقسىم قىلىدىغان قانۇنىيەت ئارىلاشتۇرۇۋېتىلدى. مەسىلەن: بازار ئەھۋالى ياخشى بولسا، مەلۇم ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ جۇغلانمىسى پەۋقۇلئاددە يوسۇندا جانلىنىپ، پايدا ئوتتۇرىچە پايدىدىن يۇقىرى بولسا، ئۈستىلمە كاپىتال ئارقا-ئارقىدىن كېلىۋاتقان بولسا، مۇنداقتا، ئەمگەككە بولغان تەلەپ ئاشىدۇ ۋە ئىش ھەققى تەبىئىي يوسۇندا ئۆسىدۇ. بىرقەدەر يۇقىرى بولغان ئىش ھەققى بىرقەدەر كۆپ بولغان ئىشچى ئاھالىنى تا شۇ جايدا ئەمگەك تويۇپ كەتكەنگە قەدەر ئەشۇ پايدىلىق تارماققا جەلپ قىلىدۇ، ئىش ھەققى ئاخىرى بۇرۇنقى ئوتتۇرىچە سەۋىيىگە چۈشىدۇ، ئەگەر ئىشچىلار زىيادە ئېقىپ كىرسە، ھەتتا ئاشۇ سەۋىيىدىنمۇ تۆۋەنلەپ كېتىدۇ. ئۇ چاغدا ئەشۇ ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا ئىشچىلارنىڭ ئېقىپ كىرىش ئەھۋالى توختاپلا قالماستىن، ھەتتا ئېقىپ چىقىش ئەھۋالى كۆرۈلىدۇ. بۇ يەردە، سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشىگە ئەگىشىپ ئىشچىلار سانىنىڭ «قانداق جايدا ۋە قانداق» ھالدا مۇتلەق ئاشقانلىقىنى، بەلكى ئىشچىلار سانىنىڭ مۇتلەق ھالدا ئۆسۈشىگە ئەگىشىپ ئىش ھەققىنىڭ «قانداق جايدا ۋە قانداق» ھالدا تۆۋەنلىگەنلىكىنى كۆردۇق دەپ قارىغىنى بىلەن، ئەمەلىيەتتە، ئۇلار مەلۇم بىر ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا ئەمگەك بازىرىدىكى قىسمەن داۋالغۇشنىلا، ئىشچى ئاھالىنىڭ، كاپىتال ئېھتىياجىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئاساسەن، ھەرقايسى سەرمايە تارماقلىرى ئوتتۇرىسىدىكى تەقسىم قىلىنىشىنىلا كۆرىدۇ.

سانائەت زاپاس ئارمىيىسى تۇرغۇنلۇق ۋە ئوتتۇرا ھال تەرەققىي تاپقان مەزگىللەردە، ئىشلەۋاتقان ئەمگەكچىلەر ئارمىيىسىگە بېسىم چۈشۈرۈپ، ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى مەزگىلى ۋە شىددەت بىلەن ئىلگىرىلەپ كەتكەن مەزگىللەردە يەنە ئەمگەك قىلىۋاتقان ئارمىيىنىڭ تەلەپلىرىنى چەكلەيدۇ. شۇڭا، نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى —

ئەمگەكنىڭ تەمىنلەش بىلەن تەلەپ قانۇنىيىتى تايىنىپ ھەرىكەتلىنىدىغان ئارقا كۆرۈنۈش بولىدۇ. نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى بۇ قانۇنىيەتنىڭ تەسىر كۆرسىتىش دائىرىسىنى كاپىتالنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش نىيىتى ۋە ھۆكۈمرانلىق قىلىش نىيىتىگە مۇتلەق لايىق كېلىدىغان دائىرە ئىچىدە چەكلەپ تۇرىدۇ. بۇ يەردە، قايتىپ كېلىپ دەل ئىقتىسادشۇناسلىق ئاقلاش نەزەرىيىسىنىڭ بىر چوڭ نەتىجىسى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتۈشىمىز كېرەك. شۇنىسى ئېسىمىزدىكى، يېڭى ماشىنىلارنىڭ قوللىنىلىشى ياكى كونا ماشىنىلارنى قوللىنىش دائىرىسىنىڭ كېڭەيتىلىشى تۈپەيلىدىن بىرقىسىم ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلىنىدۇ، بۇ-كاپىتالنى «چۈشەپ قويىدىغان» ھەمدە شۇ ئارقىلىق ئىشچىلارنى «بىكار قىلىپ» قويىدىغان ھەرىكەتتۇر، ئەمما ئىقتىسادشۇناسلىق ئاقلىغۇچىلىرى مۇنداق ھەرىكەتنى كاپىتالنى ئىشچىلار ئۈچۈن ئازاد قىلىدىغان ھەرىكەت دەيدۇ.① دەل مۇشۇ چاغدىلا بىز ئاندىن ئاقلىغۇچىلارنىڭ ئۇياتسىزلىقلىرىنى تولۇق باھالاشقا مۇۋەپپەق بولىمىز. ئەمەلىيەتتە، بىكار قىلىۋېتىلگەنلەر ئىچىدە يالغۇز ماشىنىلار تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىۋېتىلگەن ئىشچىلارلا بولۇپ قالماستىن، يەنە ئۇلارنىڭ ئورنىغا دەسسىگۈچىلەر ۋە كارخانىلار ئەسلىدە كونا ئاساسلار بويىچە ئادەتتىكى كېڭىيىشنى يولغا قويغاندا دائىم قوبۇل قىلىپ تۇرىدىغان ئۈستىلىمە خادىملارمۇ بار. ئەمدىلىكتە ئۇلارنىڭ ھەممىسى «بىكارچى» بولۇپ قالدۇ ھەمدە ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزۈشنى ئۈمىد قىلىدىغان ھەر بىر يېڭى كاپىتال ئۇلارنى باشقۇرالايدىغان بولىدۇ. مەيلى مۇنداق كاپىتالنىڭ جەلپ قىلىدىغىنى ئەشۇ ئىشچىلار بولسۇن، ياكى باشقا ئىشچىلار بولسۇن، بۇ كاپىتال بازاردىن ماشىنىلار تەرىپىدىن بازارغا تاشلىۋېتىلگەن شۇنچىلا كۆپ ئىشچىنى يالالاپ ئەكىتىشكە يەتكۈدەكلا بولىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، ئەمگەككە بولغان ئومۇمىي

① مۇشۇ تومنىڭ 816-819-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئېھتىياجىنىڭ تەسىرى نۆلگە تەڭ بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ياللىغان ئادەملەرنىڭ سانى ئازراق بولسا، ئوشۇقچە كىشىلەرنىڭ سانى كۆپىيىدۇ؛ ئەگەر ئۇ ياللىغان ئادەملەرنىڭ سانى كۆپرەك بولسا، ئەمگەككە بولغان ئومۇمىي ئېھتىياجنىڭ ئېشىش كۆلىمىمۇ ئىشتىكى كىشىلەر سانىنىڭ «بىكار قىلىۋېتىلگەن كىشىلەر»نىڭ سانىدىن ئېشىپ كەتكەن سانىغىلا تەڭ بولىدۇ، خالاس. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، سەرمايە سالىدىغان سورۇنلارنى ئىزدەۋاتقان ئۈستىلىمە كاپىتال ئەسلىدىلا ئاۋۇتىدىغان ئەمگەككە بولغان ئومۇمىي ئېھتىياجنىڭ ئېشىشى يوقىرىقىدەك ھەرقايسى ھاللاردا ئىشچىلارنىڭ ماشىنا تەرىپىدىن بازارغا تاشلىۋېتىلىش دەرىجىسى بويىچە خالاس بولۇپ كېتىدۇ. شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مېخانىزمى ياخشى ئورۇنلاشتۇرۇپ، كاپىتالنىڭ مۇتلەق ھالدا ئېشىشىغا يارىشا ئەمگەككە بولغان ئومۇمىي ئېھتىياجنىڭ مۇناسىپ ھالدا ئېشىشىغا يول قويمايدۇ. ئاقلىغۇچىلار بۇنى سىقىپ چىقىرىلغان ئىشچىلار سانائەت ئارمىيىسى ئىچىگە تاشلىۋېتىلىشتەك ئۆتكۈنچى مەزگىلدە دۇچ كەلگەن نامراتلىق، ئازابدئوقۇبەت ۋە ئۆلۈم ئېھتىماللىقى ئۈچۈن تۆلەنگەن بىر خىل ھەق دەپ ئاتايدۇ! ئەمگەككە بولغان ئېھتىياج بىلەن كاپىتالنىڭ ئېشىشى بىر ئىش ئەمەس، ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش بىلەن ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئېشىشىمۇ بىر ئىش ئەمەس، شۇڭلاشقا، بۇ يەردە ئۆزئارا مۇستەقىل تۇرىدىغان ئىككى خىل كۈچ ئۆزئارا تەسىر يەتكۈزۈشمەيدۇ. سۆڭەكلىرى ياسالمىدۇر. كاپىتال ئىككى تەرەپتە تەڭ رول ئوينايدۇ. كاپىتال جۇغلاش بىر تەرەپتىن ئەمگەككە بولغان ئېھتىياجنى ئاشۇرىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن يەنە ئىشچىلارنى «بىكار قىلىۋېتىش» ئارقىلىق ئىشچىلار بىلەن تەمىنلەشنى كېڭەيتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئىشسىز قالغان ئىشچىلارنىڭ بېسىمى يەنە ئىشتىكى ئىشچىلارنى تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇر قىلىپ، شۇ ئارقىلىق ئەمگەك بىلەن تەمىنلەشتە ئىشچىلار بىلەن تەمىنلەشكە تايانماسلىقنى مەلۇم دەرىجىدە ئىشقا

ئاشۇرىدۇ. ئەمگەككە بولغان تەمىنلەش بىلەن تەلەپ قانۇنىيىتىنىڭ مۇشۇ ئاساس ئۈستىدىكى ھەرىكىتى كاپىتالنى مۇستەبىتلىشىش مەقسىتىگە يەتكۈزىدۇ. شۇڭا، ئىشچىلار سىرنى ئېچىپ تاشلاپ، نېمە ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەكنى قانچە كۆپ قىلغانسېرى، باشقىلار ئۈچۈن ئىشلەپچىقارغان بايلىقى قانچە كۆپ بولغانسېرى، ئۇلارنىڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى قانچە ئۆسكەنسېرى ئۇلارنىڭ كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ۋاستىسى بولۇش فۇنكسىيىسمۇ، ئۇلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بارغانسېرى كاپالەتكە ئىگە بولالمايدىغانلىقىنى بىلىۋالغاندا، ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئارىسىدىكى رىقابەتنىڭ كەسكىنلىك دەرىجىسىنىڭ نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ بېسىمىغا باغلىق ئىكەنلىكىنى سېزىۋالغاندا، ئىشچىلار شۇ سەۋەبتىن ئىشتىكى ئىشچىلار بىلەن ئىشسىز ئىشچىلار ئارىسىدىكى ئىشچىلار بىرلەشمىسىگە ئوخشاش تەشكىلاتلارنىڭ پىلانلىق ھالدىكى ھەمكارلىشىشى ئارقىلىق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھېلىقىدەك تەبىئىي قانۇنىيىتىنىڭ ئۆزلىرىدىن ئىبارەت بۇ سىنىپقا كەلتۈرۈپ بېرىدىغان ھالاكەتلىك ئاقىۋەتلەرنى يوقىتىشقا ئۇرۇنغىنىدا، دەل شۇ چاغدا كاپىتال ۋە ئۇنىڭ تەخسكەشلىرى بولغان سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار چۇقان سېلىپ، بۇ «ئەبەدىي» ۋە ئاتالمىش «مۇقەددەس» بولغان تەمىنلەش بىلەن تەلەپ قانۇنىيىتىگە خىلاپلىق قىلىنغانلىق دېيىشىدۇ. دېمەك، ئىشتىكى ئىشچىلار بىلەن ئىشسىز ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ھەرقانداق بىرلىشىش بۇ قانۇنىيەتنىڭ «نوقۇل» رولىنى بۇزۇپ تاشلايدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئالايلۇق، مۇستەملىكىلەردە پايدىسىز ئەھۋال كۆرۈلۈپ زاپاس سانائەت ئارمىيىسى قۇرۇشقا توسقۇنلۇق قىلسا، شۇ ئارقىلىق يەنە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كاپىتالىستلار سىنىپىغا مۇتلەق مەنسۇپ بولۇشىغا توسقۇنلۇق قىلسا، كاپىتال ئۆزىنىڭ چاكىنا سانچۇ-پانساسى بىلەن بىللە «مۇقەددەس» تەمىنلەش بىلەن تەلەپ قانۇنىيىتىگە خائىنلىق قىلىدۇ ھەمدە مەجبۇرلاش ۋاستىلىرى



بىلەن بۇ قانۇنىيەتنىڭ ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇشىغا توسقۇنلۇق قىلىشقا ئۇرۇنىدۇ.

## 4. نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ تۈرلۈك مەۋجۇت بولۇش شەكىللىرى. كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتى

نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى ھەر خىل تۈستە بولىدۇ. ھەربىر ئىشچى يېرىم ئىشسىز ياكى تولۇق ئىشسىز قالغان چاغلىرىدا نىسپىي ئوشۇق ئاھالە ھېسابلىنىدۇ. سانائەتنىڭ دەۋرىيلىك باسقۇچىنىڭ ئالمىشىشى نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنى روشەن، دەۋرىيلىك تەكرارلىنىپ تۇرۇشتەك شەكىلگە ئىگە قىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى بەزىدە كرىزىس مەزگىلىدە شىددەت بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، بەزىدە تىجارەت سۇسلاشقان مەزگىلدە ئاستا ئىپادىلىنىدۇ. ئەگەر بۇ شەكىللەرنى بىر چەتتە قالدۇرۇپ قويىدىغان بولساق، ئۇنداقتا، ئاھالە ئوشۇقچىلىقى دائىم ئاقما شەكىل، يوشۇرۇن شەكىل ۋە تۇرغۇن شەكىلگە ئوخشاش ئۈچ شەكىلگە ئىگە بولىدۇ.

ھازىرقى زامان سانائىتى مەركەزلىرىدە يەنى فابرىكا، زاۋۇت، مېتاللورگىيە زاۋۇتلىرى، كان ۋەھاكازالاردا ئىشچىلار بەزىدە سىقىپ چىقىرىلىدۇ، بەزىدە تېخىمۇ زور كۆلەمدە قايتىدىن جەلپ قىلىنىدۇ، شۇڭا ئومۇمەن ئالغاندا، ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇلىدىغانلارنىڭ سانى ئاشىدۇ، گەرچە ئېشىش نىسبىتى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىدىن ئۈزلۈكسىز ئازايسىمۇ ئاشىدۇ. بۇ يەردە، ئاھالە ئوشۇقچىلىقى ئاقما شەكىل ئالغان بولىدۇ.

مەيلى ھەقىقىي زاۋۇت-فابرىكىلار بولسۇن، ياكى ماشىنىلارنى ئامىل قىلىپ ھازىرقى زاماندىكى ئىش تەقسىماتىغا قاتناشقان ياكى ھەتتا مۇنداق ئىش تەقسىماتىنىلا يولغا قويىغان چوڭ ئىشخانىلار بولسۇن، ھەممىسى تېخى ئۆسمۈرلۈك دەۋرى بىلەن خوشلاشمىغان زور

تۇركۇمدىكى ئەر ئىشچىلارغا ئېھتىياجلىق بولىدۇ. ئۆسمۈرلۈك دەۋرى ئۆتۈپ كەتكەن هامان، بۇلارنىڭ ئىنتايىن ئاز ساندىكىلىرىنى ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى داۋاملىق يالالاپ ئىشلىتىدۇ، كۆپ ساندىكىلىرى ئادەتتە ئىشتىن بوشىتىۋېتىلىدۇ. ئۇلار ئاقما ئۇشۇق ئاهالە پەيدا قىلىدىغان بىر ئامىلغا ئايلىنىدۇ، بۇ ئامىل سانائەت كۆلىمىنىڭ زورىيىشىغا ئەگىشىپ كۆپىيىدۇ. ئۇلارنىڭ بىر قىسمى چەت ئەللەرگە چىقىپ كېتىدۇ، ئەمەلىيەتتە چەتكە ئاققان كاپىتالنىڭ كەينىدىن چىقىپ كېتىدۇ خالاس. بۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان ئاقىۋەتلەرنىڭ بىرى شۇكى، ئايال ئاهالىنىڭ ئېشىشى ئەر ئاهالىنىڭكىدىن تېز بولىدۇ، ئەنگلىيە بۇنىڭ بىر مىسالى. ئىشچىلار سانىنىڭ تەبىئىي هالدا كۆپىيىشى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىش ئېھتىياجىنى قاندۇرالمايدۇ، لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا بۇنداق ئېھتىياجدىن ئېشىپ كېتىدۇ، بۇ ـ كاپىتال ھەرىكىتىنىڭ ئۆزىدىكى بىر زىددىيەت. كاپىتال ئېھتىياجلىق بولغان ئۆسمۈر ئىشچىلارنىڭ سانى بىرقەدەر كۆپ، قۇرامىغا يەتكەن ئىشچىلارنىڭ سانى بىر قەدەر ئاز بولىدۇ. كىشىلەرنىڭ دىققىتىنى بۇ زىددىيەتتىنمۇ بەكرەك جەلپ قىلىدىغان يەنە بىر زىددىيەت شۇكى: مىڭلىغان، ئون مىڭلىغان ئادەم كوچىلاردا سەرسان بولۇۋاتقاندا، بەزىلەر ئادەم يېتىشمەيۋاتىدۇ دەپ ئاغرىنىدۇ، چۈنكى ئىش تەقسىماتى ئىشلەمچىلەرنى مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا چۈشەپ قويىدۇ.(85) ئۇنىڭدىن باشقا كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئىستېمال قىلىشى شۇنداق

(85) 1866-يىلىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا، لوندوندا 80 مىڭدىن 90 مىڭغىچە ئىشچى ئىشسىز قالغان، ئەمما شۇ چاغدىكى زاۋۇت-فابرىكىلارنىڭ دوكلاتىدا ئەكسىچە: «ئېھتىياج دائىم دەل زۆرۈر بولغان چاغلاردا تەمىنلەشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ دېيىش مۇتلەق توغرا ئەمەستەك تۇرىدۇ. ئەمگەكتىن ئالغاندا، شۇنداق، بۇلتۇر ئەمگەك كۈچى كەم بولغاچقا، نۇرغۇنلىغان ماشىنىلار توختاشقا مەجبۇر بولدى» دېيىلگەن. («زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1866-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 81-بەت)



تېز بولىدۇكى، ئىشچىلار ئوتتۇرا ياش بولغاندا خېلى ياشىنىپ قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئاهالە ئۇشۇقچىلىقى قوشۇنىغا قوشۇلۇپ كېتىدۇ، ياكى بىرقەدەر يۇقىرى دەرىجىدىن بىرقەدەر تۆۋەن دەرىجىگە سىقىپ چىقىرىلىدۇ. بىز دەل ئەشۇ يىرىك سانائەتتىكى ئىشچىلارنىڭ ئۆمرىنىڭ ھەممىدىن قىسقا بولىدىغانلىقىنى كۆرىمىز.

«مانچېستېر ساقلىقنى ساقلاش ۋىراچى لى ئەپەندى بۇ شەھەردە باي كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىچە يېشى 38، ئىشچىلار سىنىپىغا تەۋەلەرنىڭ ئاران 17 ياش بولىدىغانلىقىنى، لېۋىرپۇلدا ئالدىنقى كىشىلەرنىڭ 35 ياش، كېيىنكى كىشىلەرنىڭ 15 ياش ئىكەنلىكىنى دەلىللىگەن. بۇنىڭدىن ئىمتىيازلىق سىنىپتىكىلەرنىڭ ئۆمرى ئۇلارنىڭ ئانچە تەلەيلىك بولمىغان قېرىنداشلىرىنىڭكىدىن بىر ھەسسىدىن ئارتۇقراق ئۇزۇن بولىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز».(85a)

مۇنداق ئەھۋالدا، بۇ بىرقىسىم پرولېتارنىڭ مۇتلەق هالدا ئېشىشى ئۈچۈن مۇنداق بىر شەكىلنى قوللىنىشقا توغرا كېلىدۇ: ئۇلارنىڭ ئەزالىرى ناهايىتى تېز خورايدۇ، ئەمما ئۇلارنىڭ ئادەم سانى ئۈزلۈكسىز كۆپىيىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئىشچىلارنىڭ ئەۋلادمۇئەۋلاد تېز ئالمىشىپ تۇرۇشىغا توغرا كېلىدۇ. (بۇ قانۇنىيەت ئاهالىنىڭ باشقا سىنىپلىرىغا باپ كەلمەيدۇ.) مۇنداق ئىجتىمائىي ئېھتىياج يىرىك سانائەت ئىشچىلىرىنىڭ تۇرمۇش شارائىتىدىن كېلىپ چىقىدىغان مۇقەررەر ئاقىۋەت يەنى بالدۇر توي قىلىش ئارقىلىق ھەم ئىشچىلارنىڭ پەرزەنتلىرىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىپ ئىشچىلارنىڭ بالىلىق بولۇشنى مۇكاپاتلاش چارىسى ئارقىلىق قاندۇرۇلىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش يېزا ئىگىلىكىنى ئىشغال قىلغان هامان ياكى ئۇنىڭ يېزا ئىگىلىكىنى ئىشغال قىلىۋېلىش دەرىجىسى

(85a) بىرمىنھام شەھىرىنىڭ شۇ چاغدىكى باشلىقى [هازىر (1883-يىلى) سودا ۋەزىرى بولدى. — ف. ئې] ج. چېمبېرلېننىڭ 1875-يىل 1-ئاينىڭ 14-كۈنى بىرمىنھام شەھەرلىك سەھىيە يىغىنىدا سۆزلىگەن ئېچىش نۇتقى.

بويىچە بولغاندا، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىغا بولغان ئېھتىياج يېزا ئىگىلىكىدە ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئاتقۇرىدىغان كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ، مۇتلەق ھالدا كېمىيىدۇ، بەلكى ئاھالىنى چەتكە قېقىش غەيرىي يېزا ئىگىلىك كەسىپلىرىدىكىدەك بولمايدۇ، تېخىمۇ كەڭ كۆلەم بىلەن جەلپ قىلىش ئارقىلىق كەم قىسمى تولۇقلىنىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، بىر قىسىم يېزا ئاھالىسى دائىم شەھەرلەردىكى پرولېتارىيات قوشۇنى ياكى ئىشلىمە سانائەتتى پرولېتارىيات قوشۇنىغا قوشۇلۇشقا تەييارلىق قىلىدۇ، دائىم مۇشۇنداق ئالمىشىشقا پايدىلىق بولغان شارائىتنى كۈتۈپ تۇرىدۇ. (بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان ئىشلىمە سانائەتتى بارلىق غەيرىي يېزا ئىگىلىك كەسىپلىرىنى كۆرسىتىدۇ).(86) شۇنىڭ ئۈچۈن، نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ بۇ بىر مەنبەسى ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ. لېكىن بۇ مەنبەنىڭ ئۈزلۈكسىز ھالدا شەھەرگە قاراپ ئېقىشى يېزىلارنىڭ ئۆزىدە دائىم يوشۇرۇن ھالدىكى ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ پەيدا بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، مۇنداق ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ سانىنى قاناللار پەۋقۇلئاددە كەڭ ئېچىۋېتىلگەن چاغدىلا ئاندىن كۆرگىلى بولىدۇ. شۇڭا، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى ئەڭ تۆۋەن دەرىجىگە چۈشۈرۈلىدۇ، ئۇلارنىڭ بىر پۇتى دائىم قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك

(86) 1861ـيىلى ئەنگلىيە ۋە ۋېلىستا ئېلىپ بېرىلغان نوپۇس تەكشۈرۈش دوكلاتىغا ئاساسلانغاندا، «781 شەھەردە 10 مىليون 960 مىڭ 998 ئادەم، يېزا ۋە كەنتـمەھەللىلەردە بولسا ئاران 9 مىليون 105 مىڭ 226 ئادەم بار ئىكەن...1851ـيىلىدىكى نوپۇس تەكشۈرۈشتە 580 شەھەر رويخەتكە ئېلىنغان بولۇپ، بۇ شەھەرلەرنىڭ نوپۇسى ئۇلارنىڭ ئەتراپىدىكى يېزا ئىگىلىك رايونلىرىنىڭكى بىلەن ئاساسىي جەھەتتىن تەڭ بولغان. لېكىن، ئۇنىڭدىن كېيىنكى 10 يىلدا، يېزا ئىگىلىكى رايونلىرىنىڭ ئاشقان نوپۇسى ئاران 500 مىڭ بولغان، ئەمما 580 شەھەرنىڭ ئاشقان نوپۇسى 1 مىليون 554 مىڭ 67 بولغان. دېمەك نوپۇس يېزىلاردا 6.5%، شەھەرلەردە 17.3% ئاشقان. ئېشىش نىسبىتىدىكى پەرقنى يېزا ئاھالىسىنىڭ شەھەرلەرگە ئېقىپ كىرىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان. ئاشقان نوپۇس ئومۇمىي سانىنىڭ 3/4 قىسمى شەھەرگە تەۋە» (« نوپۇس تەكشۈرۈش دوكلاتى» 3ـتوم 11ـ، 12ـبەتلەر)



يوقسۇزلۇقنىڭ پاتقىقىدا تۇرىدۇ.

ئۈچىنچى خىلدىكى نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى تۇرغۇن ھالەتتىكى ئاھالە ئوشۇقچىلىقى بولۇپ، ھازىر ئىشلەۋاتقان ئەمگەك ئارمىيىسىنىڭ بىر قىسمىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىشقا ئورۇنلىشىشى تولىمۇ تەرتىپسىز بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ كاپىتالنى ئىشلىتىشكە بولىدىغان تۈگىمەس ئەمگەك كۈچلىرى ساقلىنىدىغان كۆلچەك بىلەن تەمىن ئېتىدۇ. مۇنداق ئەمگەك كۈچىنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئوتتۇرىچە نورمال سەۋىيىسىدىن تۆۋەن دەرىجىگە چۈشۈپ قالىدۇ، دەل مۇشۇنداق ئەھۋال ئۇلارنى كاپىتالنىڭ ئالاھىدە ئېكسپىلاتاتسىيە تارماقلىرىنىڭ كەڭ ئاساسىغا ئايلاندۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئالاھىدىلىكى ئەمگەك ۋاقتى ئەڭ ئۇزاق بولۇش، ئىش ھەققى ئەڭ تۆۋەن بولۇشتىن ئىبارەت. ئۇنىڭ ئاساسلىق شەكلىنى بىز ئائىلىۋى ئەمگەك دېگەن بابتا كۆرۈپ ئۆتكەنىدۇق.① ئۇنىڭ كېمى يىرىك سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىكىدىكى ئوشۇق كىشىلەر بىلەن تولۇقلىنىپ تۇرىدۇ، بولۇپمۇ قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشلەپچىقىرىشى ئىشخانا قول سانائەتتى ئىشلەپچىقىرىشى تەرىپىدىن ئوساللاشتۇرۇلۇپ، ياكى ئىشخانا قول سانائەتتى ئىشلەپچىقىرىشى ماشىنا ئىشلەپچىقىرىشى تەرىپىدىن ئوساللاشتۇرۇلۇپ زاۋاللىققا يۈز تۇتقان ئاشۇ سانائەت تارماقلىرىدىن تولۇقلىنىپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭ سانى جۇغلانمىنىڭ كۆلىمى ۋە قابىلىيىتىنىڭ زورىيىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان «ئوشۇق» ئىشچى سانىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ كۆپىيىدۇ. لېكىن ئۇ، ئۆز نۆۋىتىدە، يەنە ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ئۆز ئالدىغا تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنالايدىغان ۋە ئۈزلۈكسىز كۆپىيىپ بارىدىغان ئامىل بولىدۇ، بۇ ئامىلنىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئاشقان ئومۇمىي سانى ئىچىدە ئىگىلەيدىغان سالمىقى باشقا ئامىللارنىڭكىدىن چوڭ بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، يالغۇز تۇغۇلغانلار ۋە

① مۇشۇ تومنىڭ 867ـ874ـ بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئۆلگەنلەرنىڭلا سانى ئەمەس، ئائىلە نوپۇسىنىڭ مۇتلەق مىقدارىمۇ ئىش ھەققى سەۋىيىسى بىلەن، يەنى تۈرلۈك ئىشچىلار ئىگىدارلىق قىلىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى بىلەن تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ. كاپىتالىستىك جەمئىيەتنىڭ بۇ قانۇنىيىتى، ياۋايىلار ئارىسىدا ياكى ھەتتا مەدەنىي كۆچمەنلەر ئارىسىدا، بىمەنە گەپ بولۇپ ئاڭلىنىدۇ. ئۇ كىشىلەرگە تېنى ئاجىز، دائىم ئوۋ قىلىنىدىغان تۈرلۈك ھايۋانلارنىڭ كۆپلەپ تەكرار پەيدا بولۇپ تۇرىدىغانلىقىنى ئەسلىتىدۇ.(87)

ئاخىرىدا، نىسپىي ئوشۇق ئاھالىنىڭ ئەڭ تۆۋەن قاتلىمى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك يوقسۇزچىلىق گىردابىغا بېرىپ قالىدۇ. سەرگەردانلار، جىنايەتچىلەر ۋە پاھىشە ئاياللارنى، قىسقىچە ئېيتقاندا، ھەققىي مەنىدىكى لۈكچەك پرولېتارلارنى بىر چەتتە قايرىپ قويىدىغان بولساق، جەمئىيەتنىڭ بۇ قاتلىمى ئۈچ خىل ئادەمدىن تەركىب تاپقان بولىدۇ: بىرىنچى خىلدىكىسى ئەمگەك ئىقتىدارىغا ئىگە كىشىلەر. ئەنگلىيىدىكى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك نامراتلارنىڭ ئىستاتىستىكا سانىغا يۈزەكىلا كۆز يۈگۈرتىدىغان بولساق، ئۇلارنىڭ سانىنىڭ ھەرقېتىم كىرىزىس يۈز بەرگەن چاغدا كۆپىيىدىغانلىقىنى، ھەر قېتىم ئىشلار جانلىنىپ كەتكەندە ئازىيىدىغانلىقىنى بايقايمىز. ئىككىنچى خىلدىكىسى

(87) «نامراتلىق ئادەمنىڭ كۆپىيىشىگە تۈرتكە بولىدىغان ئوخشايدۇ»( ئادام سىمىت[437]) مەشھۇر دانىشمەن ھېسابلىنىدىغان پوپ گالىئانىنىڭ قارىشىچە، بۇ ھەتتا تەڭرىنىڭ ئىنتايىن دانالىقىدىن بولغان ئورۇنلاشتۇرۇش: «تەڭرى شۇنداق ياراتقانلىقتىن، ئىنتايىن ساۋاپلىق ئىشلارنى قىلغۇچىلار ناھايىتى كۆپ تۇغۇلىدۇ» (گالىئانى «پۇل توغرىسىدا» 4ـ توم، 78ـ بەت). «نامراتلىق ئاچارچىلىق بىلەن ۋابا پەيدا قىلغۇدەك دەرىجىدە چېكىگە يەتمىگىچە، نامراتلىق ئاھالىنىڭ ئېشىشىغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ دېگەندىن كۆرە، ئاھالىنىڭ كۆپىيىشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ دېگەن توغرۇك» (س. لانگې «دۆلەتنىڭ نامراتلىشىشى» 1844ـ يىل نەشرى، 69ـ بەت) لانگې ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى ئارقىلىق بۇ قاراشنى چۈشەندۈرگەندىن كېيىن، سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ: «ئەگەر دۇنيادا ھەممىۋا ئادەم راھەت، خاتىرجەم شارائىتتا ياشىسا ئىدى، ئۇنداقتا، دۇنيادا ناھايىتى تېزلا ئادەم قالمىغان بولاتتى» دەيدۇ.



بېتىم ـ بېسىرلار ۋە قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك نامراتلارنىڭ پەرزەنتلىرى. ئۇلار سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ كاندىدات ئەزالىرى، يۇقىرى دەرىجىدە گۈللىنىش بولغان چاغلاردا، مەسىلەن 1860ـ يىلىدا، ئۇلار كۆپ مىقداردا، ناھايىتى تېز سۈرئەت بىلەن ئىشتىكى ئەمگەك ئارمىيىسى قوشۇنىغا قوشۇلدى.① ئۈچىنچى خىلدىكىسى خارابلاشقان، كوچىلاردا قالغان، ئەمگەك ئىقتىدارىنى يوقاتقان كىشىلەردۇر. بۇ خىلدىكى كىشىلەرگە مەنسۇپ بولغانلار ئاساسەن ئىش تەقسىماتى تۈپەيلىدىن ئۆزىنىڭ جانلىقلىقىنى يوقىتىپ ۋە شاللىنىپ كەتكەن كىشىلەردۇر، يەنە يېشى ئىشچىلارنىڭ نورمال يېشىدىن ئېشىپ كەتكەنلەر، خەۋپ پەيدا قىلىدىغان ماشىنىلار، كانچىلىق، خىمىيە سانائىتى زاۋۇتلىرى قاتارلىقلارنىڭ راۋاجلىنىشى ئارقىسىدا كۈنسېرى سانى ئېشىپ بارىدىغان سانائەت قۇربانلىرى، مەسىلەن مېيىپلار، ساقسىزلار، تۇل خوتۇنلار ۋە شۇلارغا ئوخشاشلارمۇ بار. قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك يوقسۇللار ئىشتىكى ئەمگەك ئارمىيىسىنى پەيدا قىلىدىغان مېيىپلار دوختۇرخانىسى ۋە سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ ئۆلۈك يۈكى②. مۇنداق يوقسۇللارنىڭ پەيدا بولۇشى نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ پەيدا بولۇشى ئىچىدە بولىدۇ، ئۇنىڭ پەيدا بولۇش مۇقەررەرلىكى نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ مۇقەررەرلىكى ئىچىدە بولىدۇ، ئۇلار نىسپىي ئوشۇق ئاھالە بىلەن بىرلىكتە، بايلىقنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ۋە تەرەققىياتىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەرتىنى شەكىللەندۈرىدۇ. ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتىدۇر، لېكىن كاپىتال قانداق قىلىپ مۇنداق خىراجەتنىڭ كۆپ قىسمىنى ئۆزىنىڭ زىممىسىدىن ئىشچىلار سىنىپى ۋە ئوتتۇرا سىنىپ زىممىسىگە ئارتىشنى بىلىدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 505ـ 508ـ بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② «ئۆلۈك يۈك» ترانسپورت كەسپىدە قوللىنىدىغان سۆز بولۇپ، ترانسپورت قوراللىرىنىڭ ئۆزىنىڭ ئېغىرلىقىنى كۆرسىتىدۇ. — تۈزگۈچىدىن

ئىجتىمائىي بايلىق يەنى ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئاتقۇرىدىغان كاپىتال قانچە كۆپ بولغانسېرى، ئۇنىڭ ئېشىش كۆلىمى ۋە ئىقتىدارى قانچە زور بولغانسېرى، دېمەك پرولېتارىياتنىڭ مۇتلەق سانى ۋە ئۇلارنىڭ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى قانچە زور بولغانسېرى، سانائەت زاپاس ئارمىيىسمۇ شۇنچە زور بولىدۇ. ئىشلەتكىلى بولىدىغان ئەمگەك كۈچلىرى، خۇددى كاپىتالنىڭ كېڭىيىش كۈچىگە ئوخشاش بەزى ئوخشاش سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن راۋاجلىنىدۇ. شۇڭا، سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنىڭ نىسپىي سانى بىلەن بايلىقنىڭ كۈچى بىللە ئاشىدۇ. لېكىن ھازىر ئىشلەۋاتقان ئەمگەك ئارمىيىسگە قارىغاندا، مۇنداق زاپاس ئارمىيە قانچە چوڭ بولغانسېرى، زاپاس ئوشۇق ئاھالىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ، ئۇلارنىڭ نامراتلىقى ئۇلار دۇچ كەلگەن ئەمگەك ئازابى بىلەن تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ.① ئاخىرىدا، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ نامرات تەبىقىسى ۋە سانائەت زاپاس ئارمىيىسى قانچە زور بولغانسېرى، ھۆكۈمەت دائىرىلىرى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك دەپ قارىغان يوقسۇللارمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ. **مانا بۇ — كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ مۇتلەق، ئومۇمىي قانۇنىيىتى.** باشقا بارلىق قانۇنىيەتلەرگە ئوخشاش، بۇ قانۇنىيەتنىڭ ئىشقا ئېشىشىمۇ تۈرلۈك ئەھۋاللار تۈپەيلىدىن ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، ئەمما بۇ ئەھۋاللار ئۈستىدىكى تەھلىل بۇ كاتېگورىيىگە مەنسۇپ ئەمەس.

ئىقتىسادشۇناسلىق دانىشمەنلىرى ئىشچىلارغا ۋەز ئېيتىپ، ئىشچىلاردىن ئۆزىنىڭ سانىنى كاپىتالنىڭ ئېشىش ئېھتىياجىغا ئۇيغۇنلاشتۇرۇشنى تەلەپ قىلغاندا، ئۇلارنىڭ ئەخمىقلىقى ناھايىتى ئېنىق بىلىنىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ۋە جۇغلانما مېخانىزمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە بۇنداقلارنىڭ سانىنى كاپىتالنىڭ ئېشىشىغا ئۇيغۇنلاشتۇرۇپ تۇرىدۇ. بۇنداق ئۇيغۇنلىشىش دەسلەپتە نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى

① ماركس سېلىشتۇرۇپ بېكىتكەن فرانسۇزچە نۇسخىسىدا «ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ» دېيىلگەن. — تۈزگۈچىدىن



ياكى سانائەت زاپاس ئارمىيىسىنى يارىتىدۇ، ئاخىرىدا ھازىر ئىشلەۋاتقان ئەمگەك ئارمىيىسى ئارىسىدىكى ھەرقايسى تەبىقىنىڭ نامراتلىقىنى ۋە قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك يوقسۇللارنىڭ ئۆلۈك يۈكىنى ئۈزلۈكسىز ئېغىرلاشتۇرىدۇ.

ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئاشقاچقا، خىراجەت بارغانسېرى ئاز كېتىدىغان ئادەم كۈچى بارغانسېرى كۆپىيىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە تۈرتكە بولىدۇ، بۇ قانۇنىيەت ئىشچىلار ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئىشلىتىدىغان ئەمەس، بەلكى ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىشچىلارنى ئىشلىتىدىغان كاپىتالىزم ئاساسىدا شۇنداق ئىپادىلىنىدۇكى، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى قانچە يۇقىرى بولسا، ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرىنى ئىشقا ئورۇنلاشتۇرىدىغان ۋاستىلەرگە بولغان بېسىمى شۇنچە زور بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئۇلارنىڭ ياشاش شارائىتى، يەنى باشقىلارنىڭ بايلىقىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن ياكى كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ئېشىشى ئۈچۈن ئۆزىنىڭ كۈچىنى سېتىشىمۇ بارغانسېرى كاپالەتكە ئىگە بولالمايدۇ. شۇ سەۋەبتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى ئىشلەپچىقىرىش ئاھالىسىدىن تېز بولۇشتەك بۇ پاكىت كاپىتالىزم شارائىتىدا، ئەكسىچە مۇنداق ئىپادىلىنىدۇ: ئىشچى ئاھالە دائىم كاپىتالنىڭ ئېشىش ئېھتىياجىدىن تېز ئاشىدۇ.

بىز 4-بۆلۈمدە نىسپىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل قىلىنىشىنى تەھلىل قىلغاندا شۇلارنى بىلگەن ئىدۇقكى، كاپىتالىستىك تۈزۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدا، ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئاشۇرۇشنىڭ بارلىق چارىسى ئىشچىلارنىڭ ئۆزىنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا ئىشقا ئاشۇرۇلىدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىشنى راۋاجلاندۇرۇشنىڭ بارلىق ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىش ۋە ئۇلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ۋاستىلىرىگە ئايلىنىپ، ئىشچىلارنى غەلىتە ھالدا راۋاجلاندۇرۇپ، ئۇلارنى قىسمەن كىشىلەرگە ئايلاندۇرۇپ قويۇپ، ئىشچىلارنى تۆۋەنلىتىپ

ماشىنىنىڭ ئېقىندىسى قىلىپ قويىدۇ، ئۇلارنى ئەمگەكتە قىينايدۇ، شۇ ئارقىلىق ئەمگەكنى ئۆز مەزمۇنىدىن مەھرۇم قىلىدۇ ھەم پەننىڭ مۇستەقىل كۈچ بولۇشىغا ئەگىشىپ، بۇ ۋاسىتىلەر ئەمگەك جەريانىغا قوشۇۋېتىلىپ، ئەمگەك جەريانىدىكى ئەقلىي كۈچ بىلەن ئىشچىلارنى بىر-بىرىدىن ياتلاشتۇرىدۇ؛ بۇ ۋاسىتىلەر ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك شارائىتىنى يامانلاشتۇرۇپ، ئىشچىلارنى ئەمگەك جەريانىدا ئەڭ پەسكەش، قەبىھ مۇستەبىتلىككە تىز پۈكىدىغان قىلىپ قويىدۇ، ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاقتىنى ئەمگەك ۋاقتىغا ئايلاندۇرىدۇ ھەمدە ئىشچىلارنىڭ خوتۇنى ۋە بالىلىرىنى كاپىتالنىڭ جاگاننات چاقى ئاستىغا تاشلايدۇ.[227] ① لېكىن، قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدىغان بارلىق ئۇسۇللار يەنە ئۆز نۆۋىتىدە جۇغلانما جۇغلاش ئۇسۇلىمۇ بولىدۇ، ھالبۇكى جۇغلانمىنىڭ ھەر بىر قېتىملىق كېڭىيىشى يەنە بۇ ئۇسۇللارنى راۋاج تاپقۇزىدىغان ۋاسىتىگە ئايلىنىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ يۇقىرى-تۆۋەنلىكىنىڭ قانداقلىقىدىن قەتئىينەزەر، ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالى مۇقەررەر ھالدا كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ ناچارلىشىپ بارىدۇ. ئاخىرى، نىسپىي ئوشۇق ئاھالە ۋە سانائەت زاپاس ئارمىيىسى جۇغلانمىنىڭ كۆلىمى ۋە قابىلىيىتى بىلەن باشتىن-ئاخىر تەڭپۇڭ ھالەتنى ساقلاشتەك بۇ قانۇنىيەت ئىشچىلارنى كاپىتالغا، خۇددى ھېفېستاس بولقىسى بىلەن پرومىتېيۇسنى قورام تاشقا مىقلىغاندىنمۇ بەكرەك مىقلاپ قويىدۇ. بۇ قانۇنىيەت كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى بىلەن ماس كېلىدىغان نامراتلىق جۇغلانمىسىنى چەكلەپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنىڭ بىر قۇتۇپى بايلىق جۇغلانمىسى، شۇنىڭدەك يەنە بىر قۇتۇپى يەنى ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتلىرىنى كاپىتال قىلىپ ئىشلەپچىقىرىدىغان سىنىپ تەرىپى نامراتلىق، ئەمگەك ئازابى، قۇل قىلىنىش، نادانلىق، جاھالەت ۋە

① مۇشۇ تومنىڭ 742-797-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئەخلاقىي چۈشكۈنلۈكنىڭ جۇغلانمىسى بولىدۇ.

سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ تۈرلۈك ئانتاگونىيىلىك خاراكتېرىنى(88) تۈرلۈك شەكىلدە دەپ بەرگەن بولسىمۇ، ئۇلار ئۇنى كاپىتالىزمدىن بۇرۇنقى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا خاس گەرچە قىسمەن ئوخشاپ كەتكىنى بىلەن ماھىيەت جەھەتتىن ئوخشاشمايدىغان ھادىسىلەر بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنىدى.

18-ئەسىردىكى بۈيۈك ئىقتىسادشۇناس يازغۇچى، ۋېنتسىيە مۇناخى ئورتېس كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئانتاگونىزمنى ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ ئومۇمىي تەبىئىي قانۇنىيىتى دەپ چۈشەنگەن.

«بىر دۆلەتتە، ئىقتىساد جەھەتتىكى ياخشىلىق بىلەن يامانلىق تەڭپۇڭ بولۇپ تۇرىدۇ، بەزىلەرنىڭ بايلىقىنىڭ موللىقى يەنە بەزىلەرنىڭ بايلىقىنىڭ ئاز بولۇشى بىلەن خالاس بولۇپ كېتىدۇ. بەزىلەر غايەت كۆپ بايلىقتىن بەھرىمەن بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە باشقا تېخىمۇ كۆپ ئادەملەر زۆرۈر لازىمەتلىكلەردىن مەھرۇم قىلىنىدۇ. بىر دۆلەتنىڭ بايلىقى ئۇنىڭ ئاھالىسىگە مۇۋاپىق بولىدۇ، ھالبۇكى ئۇنىڭ نامراتلىقى ئۇنىڭ بايلىقىغا مۇۋاپىق بولىدۇ. بەزى كىشىلەرنىڭ ئىشچانلىقى باشقا بەزى كىشىلەرنى ھورۇن بولۇشقا مەجبۇرلايدۇ. نامراتلار بىلەن ھورۇنلار — بايلار بىلەن ئىشچانلار پەيدا قىلغان مۇقەررەر ئاقىۋەت» ۋەھاكازا.(89)

(88) «بۇرژۇئازىيىنىڭ ھەرىكەت قىلىشىدىكى ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنىڭ خاراكتېرى يەككە، نوقۇل ئەمەس، بەلكى ئىككى ياقلىملىقتا ئىگە؛ بايلىق پەيدا قىلىدىغان مۇناسىۋەتلەرمۇ نامراتلىق پەيدا قىلىدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى راۋاجلاندۇرىدىغان مۇناسىۋەتلەردىمۇ زۇلۇم پەيدا قىلىدىغان كۈچ بارلىقتا كېلىدۇ؛ بۇ مۇناسىۋەتلەر بۇرژۇئازىيىنىڭ ئايرىم ئەزالىرىنىڭ بايلىقىنى ئۈزلۈكسىز يوقاتقاندىلا ۋە پرولېتارىياتنى ئۈزلۈكسىز زورايتقاندىلا ئاندىن بۇرژۇئازلارنىڭ بايلىقى، يەنى بۇرژۇئازىيىنىڭ بايلىقىنى بارلىققا كەلتۈرەلەيدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى كۈندىن-كۈنگە روشەن بولۇپ قالدى.» (كارل ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى»[89])

(89) گ. ئورتېس «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق»، ئالتە توم، 1774-يىلى نەشر قىلىنغان، كوستۇدى تۈزگەن «ئىتالىيە مەشھۇر سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىرى ماقالىلىرى توپلىمى، ھازىرقى زامان قىسمى» 21-توم، 6-، 8-، 9- ۋە 23- 25-بەتلەر. ئورتېس بۇ كىتابنىڭ 32-بېتىدە: «خەلقنىڭ بەختى ئۈچۈن پايدىسىز تۈزۈم لايىھىلەشنى خالىمايمەن، خەلقنىڭ بەختسىزلىكىنىڭ سەۋەبىنىلا تەتقىق قىلىمەن» دەپ يازغان.

ئورتىېستىن كېيىن، ئالاھەزەل ئون يىل بولغاندا، ئالىي چىركاۋ مەزھىپى[9] پروتېستانت پوپى تائۇنسېند: نامراتلىق — بايلىقنىڭ زۆرۈر شەرتى، دەپ ناھايىتى ئوچۇقتىن-ئوچۇق مەدھىيە ئوقۇدى.

«ئەمگەكچىلەرنى ئەمگەك قىلىشقا قانۇن يولى بىلەن مەجبۇر قىلىش كۆپلىگەن ئاۋارىچىلىق، زوراۋانلىق ۋە ۋاڭ-چۇڭ پەيدا قىلىدۇ، ئەمما ئاچلىق بولسا تىنچ، جىمجىت ۋە ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان بېسىمدىنلا ئىبارەت بولۇپ قالماي، بەلكى ئېھتىياتچان ۋە ئەمگەكچان بولۇشقا رىغبەتلەندۈرىدىغان ئەڭ تەبىئىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ بولۇپ، ئەڭ زور غەيرەت قوزغايدۇ»

شۇ سەۋەبتىن، ھەممە مەسىلە قانداق قىلىپ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئاچارچىلىقىنى مەڭگۈلەشتۈرۈشكە مەركەزلىشىدۇ، ئەمما تائۇنسېندنىڭ قارىشىچە بولغاندا، نامراتلار ئىچىدە ئالاھىدە رول ئوينايدىغان نوپۇس قائىدىسى بۇ مەسىلىنى ئالللىبۇرۇن ئورۇنلاشتۇرۇپ قويغانمىش.

«تۆۋەندىكى بۇ بىر نۇقتا تەبىئىي قانۇنىيەتتەك قىلىدۇ: نامراتلار، مەلۇم دەرىجىدىن ئالغاندا، پەرۋاسىزدۇر، (دېمەك ئۇلار شۇ دەرىجىدە پەرۋاسىزكى، ئۇلار دۇنياغا ئاغزىدا ئالتۇن قوشۇق چىشلەپ كەلگەن ئەمەس)، شۇڭا، كۆپ چاغلاردا بەزىلەر جەمئىيەتتىكى ئەڭ پەس، ئەڭ ئىپلاس ۋە ئەڭ ئۇياتسىز ئىشلارنى ئۆز زىممىسىگە ئالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئىنسانلارنىڭ بەخت فوندى زور دەرىجىدە كۆپىيىدۇ، سەل نازاكەتلىك كىشىلەر ئاۋارىچىلىقتىن قۇتۇلۇپ، تۇسالغۇسىز ھالدا بىرقەدەر ئالىيجاناب ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىدۇ ۋەھاكازا... نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى خۇدا ۋە تەبىئەت بۇ دۇنيادا ياراتقان بۇ تۈزۈمنىڭ مۇلايىملىقى ۋە گۈزەللىكى، تەكشىلىكى ۋە تەرتىپلىكىنى بۇزۇشتەك بىر يۈزلىنىشنى ئالدى.»(90)

(90) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى»نى كىشىلەرنىڭ بەختلىك بولۇشىنى تىلەيدىغان بىر ئادەم (پوپ يۆ. تائۇنسېند ئەپەندى) يازغان، 1786-يىلى نەشر قىلىنغان، 1817-يىلى لوندوندا قايتا نەشر قىلىنغان، 15-، 39-، 41-بەتلەرگە قاراڭ. بۇ «نازاكەتلىك» پوپنىڭ يۇقىرىقى ئەسىرى ۋە ئۇنىڭ «ئىسپانىيىگە ساياھەت»نى مالتۇس پۈتۈن-پۈتۈن بەتلەرنى كۆچۈرۈپ① نەقىل كەلتۈرگەن، ئەمما تائۇنسېند ئۆزىنىڭ تەلىماتىنىڭ كۆپ قىسمىنى سىر ج. ستيۇئارتتىن ئالغان،

① مۇشۇ تومنىڭ 1137-1138-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ۋېنىتسىيە مۇناخى نامراتلىقنى ئەبەدىيلەشتۈرىدىغان تەقدىردىن خىرىستىئان دىنىنىڭ ساۋاپ ئىشلارنى قىلىش، ئۆمۈرۋايەت ئۆيلەنمەسلىك، مۇناسترلار ۋە خەيرىي-ئېھسان ئاپپاراتلىرىنىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا دائىر ئاساسلارنى تاپقان، ئەمما پروتېستانت پوپى بۇنىڭدىن باھانىلەرنى تېپىپ، نامراتلارنى ناھايىتى ئاز بولغان ئىجتىمائىي قۇتقۇزۇشتىن بەھرىمەن بولۇش ھوقۇقىغا ئىگە قىلىدىغان قانۇننى قاغىدى.

شتورخ شۇنداق دەيدۇ:

«ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ ئېشىشى پايدىلىق ئىجتىمائىي سىنىپنى يەنى ناھايىتى ئاددىي، پەس ۋە ناھايىتى ئىپلاس ئىشلارنى ئورۇندايدىغان، قىسقىسى تۇرمۇشتىكى ھەممە يارىماس ۋە كىشىلەرنى قۇللۇققا سالىدىغان ئىشلارنى ئۆز ئۈستىگە ئالىدىغان، شۇنىڭ بىلەن باشقا سىنىپلارنىڭ راھەت-پاراغەتتە، خۇشال-خۇرام ياشىشى ۋە شەرتلىك قەدىر-قىممىتىنى (ناھايىتى ياخشى!) ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى تەمىن ئېتىدىغان پايدىلىق ئىجتىمائىي سىنىپنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ...»(91)

شتورخ ئۆزىدىن شۇنداق سورايدۇ: ئاممىنىڭ نامراتلىقىغا ۋە چۈشكۈنلىشىشىگە قوشۇلۇپ كېلىدىغان مۇنداق كاپىتالىستىك مەدەنىيلىك

ئەمما ئۇنى بۇرمىلىغان خالاس. ستيۇئارت شۇنداق دەيدۇ: «بۇ يەردە، قۇللۇق تۈزۈم شارائىتىدا، كىشىلەرنى (ئىشلىمەيدىغان كىشىلەر ئۈچۈن) جاپالىق ھالدا ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇرلايدىغان زوراۋانلىق بار ئىدى... شۇ چاغلاردا كىشىلەر ئەمگەك بىلەن مەجبۇرىي شۇغۇللىناتتى (دېمەك باشقىلار ئۈچۈن ھەقسىز ئىشلەيتتى)، چۈنكى ئۇلار باشقىلارنىڭ قۇلى ئىدى؛ ئەمدىلىكتە، كىشىلەر ئەمگەك بىلەن مەجبۇرىي شۇغۇللىنىدىغان بولدى (يەنى ئىشلىمەيدىغانلار ئۈچۈن ھەقسىز ئىشلەپ بېرىدىغان بولدى)، چۈنكى ئۇلار ئۆز ئېھتىياجىنىڭ قۇلى ئىدى»[438]، ئۇ شۇنداق دېگەنۇ، ئەمما شۇنىڭلىق بىلەن ھېلىقى يوغان قورساق پوپنىڭ: ياللانما ئىشچىلار دائىم ئاچ يۈرۈشى كېرەك، دېگەن يەكۈنىگە ئوخشاش يەكۈن چىقارماي، ئەكسىچە، ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ئاشۇرۇشنى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنىڭ ئۇلار «بىرقەدەر نازاكەتلىك كىشىلەر» ئۈچۈن ئەمگەك قىلغۇدەك دەرىجىدە ئېشىشىنى ئۈمىد قىلدى.

(91) شتورخ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» 1815-يىل سان پېتربۇرگ نەشرى 3-توم، 223-بەت.

زادى ياۋايىلىقتىن قانچىلىك ئۈستۈن تۇرىدۇ؟ ئۇ: بىخەتەرلىكتىن ئىبارەت! دېگەن بىرلا جاۋابنى تاپقان. سىسموندى مۇنداق دەيدۇ:

«سانائەت ۋە ئىلىم-پەن تەرەققىي قىلغاچقا، ھەربىر ئىشچى ھەركۈنى ئىشلەپچىقىرىدىغان نەرسە ئۇنىڭ ئۆزى ئىستېمال قىلىدىغان نەرسىدىن كۆپ بولىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ئەمگىكى بايلىق ھاسىل قىلىش بىلەن بىللە، ئەگەر ئۇنىڭ ئۆزىگە شۇ بايلىقنى ئىستېمال قىلىپ تۈگىتىش توغرا كەلسە، ئۇنداقتا بۇنداق بايلىق ئۇنى ئەمگەككە مۇۋاپىق كەلمەيدىغان قىلىپ قويىدۇ.» ئۇ مۇنداق ھېسابلايدۇ: «ئەگەر كىشىلەر( غەيرىي ئىشچىلار) خۇددى ئىشچىلارغا ئوخشاش ھاردىم-تالدىم دېمەي ئەمگەك قىلىش ئارقىلىق تېخنىكا جەھەتتىكى بارلىق ئىسلاھاتلار ۋە سانائەت بىزگە بېرىدىغان بارلىق راھەت-پاراغەتلەرگە ئېرىشىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا ئۇلار بۇ نەرسىلەردىن ۋاز كەچكەن بولاتتى… بۈگۈنكى كۈندە، تىرىشچانلىق ئۇنىڭ ئۈچۈن تۆلىنىدىغان ھەقتىن ئايرىپ تاشلانغان؛ ئوخشاش بىر ئادەم ئاۋۋال ئەمگەك قىلىپ ئاندىن دەم ئالمايدۇ، ئەكسىچە، بىر ئادەم ئەمگەك قىلسا، يەنە بىر ئادەم ئاندىن دەم ئالىدۇ… شۇنداق بولغاچقا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ چەكسىز ئېشىشىنىڭ نەتىجىسى پەقەت بىكارچى بايلارنىڭ زىبۇزىنىتى ۋە ھوزۇر-ھالاۋىتىنى كۆپەيتىشتىنلا ئىبارەت بولىدۇ.»(92)

ئاخىرىدا، تاش يۈرەك، بۇرژۇئا قۇرۇق نەزەرىيىچىسى دېستۇت. دى. تىراسى رەھىمسىزلىك بىلەن شۇنداق جار سالىدۇ:

«نامرات دۆلەتتە خەلق خاتىرجەم ياشايدۇ؛ باي دۆلەتتە خەلق ئادەتتە، نامرات بولىدۇ.»(93)

(92) سىسموندى «سىياسىي ئىقتىساد يېڭى قائىدىلىرى» 1ـتوم 79ـ، 80ـ، 85ـبەتلىرى.
(93) دېستۇت. دى. تىراس «ئىدارە ۋە ئۇنىڭ رولى توغرىسىدا» 231 ـبەت.



## 5. كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتىنى كۆرسىتىدىغان مىساللار

### (a) 1846ـ1866ـيىللاردىكى ئەنگلىيە

ھازىرقى زامان جەمئىيىتىنىڭ ھەرقانداق بىر مەزگىلى كاپىتالىستىك جۇغلانمىنى تەتقىق قىلىشقا يېقىنقى 20 يىلدىكىدەك پايدىلىق بولمىغان. بۇ مەزگىل، ھەقىقەتەن فورتونات پۇل خالتىسى تېپىۋالغاندەك تەسىرات بېرىدۇ. ئەمما ھەممە دۆلەت ئارىسىدا، ئەنگلىيە بۇنىڭغا يەنە بىر تىپىك مىسال بولالايدۇ، چۈنكى ئەنگلىيە دۇنيا بازىرىدا بىرىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ، چۈنكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى مۇشۇ يەردىلا تولۇق راۋاجلانغان، ئاخىرقى سەۋەب شۇكى، 1846ـيىلىدىن بۇيان ئەركىن سودىنىڭ مىڭ يىللىق پادىشاھلىقى[439] بارلىققا كەلگەنلىكتىن، چاكىنا سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئاخىرقى چېكىنىش يولى يەنە ئۈزۈپ تاشلانغانىدى. بىز 4ـبۆلۈمدە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ غايەت زور دەرىجىدىكى تەرەققىياتى ئۈستىدە تولۇق توختىلىپ ئۆتتۇق، مۇشۇنداق تەرەققىيات بولغاچقا، ئەشۇ 20 يىلنىڭ كېيىنكى 10 يىلى ئالدىنقى 10 يىلدىن كۆپ ئالغا ئۆتۈپ كەتتى.①

يېقىنقى يېرىم ئەسىر مابەينىدە، گەرچە ئەنگلىيە ئاھالىسىنىڭ مۇتلەق ھالدىكى ئېشىشى ناھايىتى كۆپ بولغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ نىسپىي ھالدىكى ئېشىشى ياكى ئېشىش نىسبىتى ئۈزلۈكسىز تۆۋەنلەپ كەتتى. ھۆكۈمەت تەرەپنىڭ نوپۇس تەكشۈرۈش توغرىسىدىكى تۆۋەندىكى جەدۋىلىنى مىسال كەلتۈرسەك، ئۇنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 778ـ783ـ بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

**ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلس نوپۇسىنىڭ ھەر 10 يىلدىكى ئوتتۇرىچە يىللىق ئېشىش نىسبىتى تۆۋەندىكىدەك بولغان:**

| | |
|---|---|
| 1821ـ1811 | 1.533% |
| 1831ـ1821 | 1.446% |
| 1841ـ1831 | 1.326% |
| 1851ـ1841 | 1.216% |
| 1861ـ1851 | 1.141% |

ئەمدى، يەنە بىر جەھەتتىن بايلىقنىڭ ئېشىش ئەھۋالىغا قاراپ باقايلى: بۇنىڭدا، تاپاۋەت بېجى تۆلەشكە تېگىشلىك پايدا، يەر ئىجارىسى قاتارلىقلاردىكى ئۆزگىرىشلەر ئەڭ ئىشەنچلىك ئاساس بولالايدۇ. 1853ـ1864ـيىللىرىدا، بۈيۈك بىرىتانىيىنىڭ باج تۆلەشكە تېگىشلىك پايدىسى (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ۋە باشقا بىر قانچە تۈرلەرنىڭ پايدىسى بۇنىڭ ئىچىدە ئەمەس) 50.47% ئاشقان (يىلىغا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 4.58% ئاشقان)(94)، ئەمما شۇ مەزگىلدە نوپۇسنىڭ ئېشىشى تەخمىنەن 12% بولغان. 1853ـ1864ـيىللىرىدا، باج تۆلەشكە تېگىشلىك يەر ئىجارىسى (ئۆي-ئىمارەت، تۆمۈريول، كان، بېلىقچىلىق مەيدانى قاتارلىقلارنىڭ يەر ئىجارىسى شۇنىڭ ئىچىدە) 38% ئاشقان، ھەر يىلى $3\frac{5}{11}$ ئاشقان.① بۇنىڭ ئىچىدە، تۆۋەندىكى تۈرلەر ئەڭ تېز ئاشقان(95)

| | 1853ـيىلدىن 1864ـيىلغىچە كىرىمنىڭ ئېشىشى | ھەر يىلدا ئېشىشى |
|---|---|---|
| ئۆيلەردىن | 38.60% | 3.50% |

(94) «خانلىق ئىچكى باج كومىتېتى ئەزاسىنىڭ 10ـنومۇرلۇق دوكلاتى» 1866ـيىل لوندون نەشرى، 38ـبەت.

(95) «خانلىق ئىچكى باج كومىتېتى ئەزاسىنىڭ 10ـنومۇرلۇق دوكلاتى» 1866ـيىل لوندون نەشرى 38ـبەت.

① 1ـدىن 4ـگىچە بولغان نەشرلىرىدە $3\frac{5}{12}$% دېيىلگەن ــ تۈزگۈچىدىن.



| | | |
|---|---|---|
| تاش قېزىشتىن | 84.76% | 7.70% |
| كانچىلىقتىن | 68.85% | 6.26% |
| چۆيۈن ئېرىتىش زاۋۇتلىرىدىن | 39.92% | 3.63% |
| بېلىقچىلىقتىن | 57.37% | 5.21% |
| گاز زاۋۇتلىرىدىن | 126.02% | 11.45% |
| تۆمۈريولدىن | 83.29% | 7.57% |

ئەگەر 1853ـيىلدىن 1864ـيىلغىچە بولغان مەزگىلدىكى ھەر تۆت يىلنى بىرمەزگىل قىلىپ سېلىشتۇرۇپ كۆرىدىغان بولساق، كىرىمنىڭ ئېشىش دەرىجىسىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆسكەنلىكىنى كۆرىمىز. ئالايلۇق: پايدا كىرىمى 1853ـيىلدىن1857ـيىلغىچە ھەر يىلدا 1.73% ئاشقان، 1857ـيىلدىن 1861ـيىلغىچە ھەر يىلدا 2.74% ئاشقان، 1861 ـيىلدىن 1864ـيىلغىچە ھەر يىلدا 9.30% ئاشقان. بىرلەشمە پادىشاھلىقتا، تاپاۋەت بېجى تۆلەشكە تېگىشلىك كىرىمنىڭ ئومۇمىي مىقدارى 1856ـيىلى 307 مىليون 68 مىڭ 898 فوند ستېرلىڭ، 1859 ـيىلى 328 مىليون 127 مىڭ 416 فوند ستېرلىڭ، 1862ـيىلى 351 مىليون 745 مىڭ 241 فوند ستېرلىڭ، 1863ـيىلى 359 مىليون 142 مىڭ 897 فوند ستېرلىڭ، 1864ـيىلى 362 مىليون 462 مىڭ 279 فوند ستېرلىڭ، 1865ـيىلى 385 مىليون 530 مىڭ 20 فوند ستېرلىڭ بولغان.(96)

كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا كاپىتالنىڭ توپلىنىشى ۋە مەركەزلىشىشى

(96) بۇ سانلار سېلىشتۇرۇپ كۆرۈلسە، مەسىلىنى يېتەرلىك دەرىجىدە چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ. لېكىن مۇتلەق جەھەتتىن قارىغاندا، بۇ سانلار يالغان، چۈنكى ھەر يىلى 100 مىليون فوند ستېرلىڭ يوشۇرۇلغان بولۇشى مۇمكىن. ئىچكى باج كومىتېتى ئەزاسىنىڭ ھەرقېتىملىق دوكلاتىدا مۇنداق ئىزچىل ھالدىكى ئالدامچىلىق، بولۇپمۇ سودا ۋە سانائەت جەھەتتىكى ئالدامچىلىق ئۈستىدىن كۆپ شىكايەتلەر قىلىنغان. مەسىلەن: «مەلۇم پاي شىركىتىنىڭ مەلۇم قىلغان باج تۆلەشكە تېگىشلىك پايدىسى 6000 فوند ستېرلىڭ بولغان بولسا، باج ئالغۇچى 88 مىڭ فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلغان. نەتىجىدە، يەنىلا كېيىنكى سان بويىچە باج ئالغان. يەنە بىر شىركەت 190 مىڭ فوند ستېرلىڭ دەپ مەلۇم قىلغان، كېيىن ئەمەلىي سانىنىڭ 250 مىڭ

قوشۇلۇپ كەلگەن بولىدۇ. گەرچە ئەنگلىيە ھۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ يېزا ئىگىلىكىگە ئائىت ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى بولمىسىمۇ (ئىرېلانىدىيىدە مۇنداق ستاتىستىكا ماتېرىيالى بار) لېكىن 10 ۋىلايەت تەشەببۇسكارلىق بىلەن ستاتىستىكا ماتېرىياللىرىنى تاپشۇرغان. بۇ ستاتىستىكا ماتېرىياللىرىدىن شۇنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇكى، 1851-يىلىدىن 1861-يىلىغىچە، 100 ئاكردىن تۆۋەن يېرى بار ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئازىيىپ 31 مىڭ 583تىن 26 مىڭ 567كە چۈشكەن، دېمەك 5016سى بىرقەدەر چوڭ دېھقانچىلىق مەيدانلىرىغا قوشۇۋېتىلگەن.(97) 1815-يىلىدىن 1825 -يىلىغىچە، مىراس بېجى ئېلىنىدىغان كۆچمە مال-مۈلۈك ئىچىدە 1 مىليون فوند ستېرلىڭدىن ئېشىپ كەتكەن مۈلۈكتىن بىرەرسىمۇ يوق ئىدى. لېكىن 1825-يىلىدىن 1855-يىلىغىچە سەككىزى چىققان، 1855-يىلىدىن 1859-يىلى 6-ئايغىچە يەنى تۆت يېرىم يىل ۋاقىت ئىچىدە، يەنە تۆتى بارلىققا كەلگەن.(98) 1864- ۋە 1865-يىللىرىنىڭ D تۈردىكى تاپاۋەت بېجى (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى قاتارلىقلارنىڭ پايدىسىنى چىقىرىۋېتىپ)نى ئاددىي ھالدا تەھلىل قىلىپ كۆرسەك مۇنداق مەركەزلىشىشنى ناھايىتى ئېنىق كۆرۈۋالالايمىز. ئالدى بىلەن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، مۇنداق مەنبەدىن كىرگەن كىرىم 60 فوند ستېرلىڭغا يەتسىلا تاپاۋەت بېجى ئېلىنىدۇ. ئەنگلىيە، ئۇئېلس ۋە شوتلاندىيىدە باج ئېلىشقا

فوند ستېرلىڭ ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلىشقا مەجبۇر بولغان.» («خانلىق ئىچكى باج كومىتېتى ئەزاسىنىڭ 10-نومۇرلۇق دوكلاتى» 42-بەت)

(97) «نوپۇس تەكشۈرۈش دوكلاتى» 1863-يىل لوندون نەشرى 3-توم 29-بەت. جون برايىت: ئەنگلىيە يەر مۈلكىنىڭ يېرىمى 150 پومېشچىكقا قارايدۇ، شوتلاندىيە يەر مۈلكىنىڭ يېرىمى 12 پومېشچىكقا قارايدۇ، دەپ كېسىپ ئېيتىدۇ. ئۇنىڭ بۇ گېپى ھازىرغىچە رەت قىلىنمىغان.

(98) «خانلىق ئىچكى باج كومىتېت ئەزاسىنىڭ 4-نومۇرلۇق دوكلاتى» 1860-يىل لوندون نەشرى،17 -بەت.



تېگىشلىك كىرىم 1864-يىلى 95 مىليون 844 مىڭ 222 فوند ستېرلىڭ، 1865-يىلى 105 مىليون 435 مىڭ 787 فوند ستېرلىڭ(99) بولغان. باج تۆلىگۈچىلەرنىڭ سانى 1864-يىلىدىكى ئاھالە ئومۇمىي سانى 23 مىليون 891 مىڭ 9 كىشى ئىچىدە 308 مىڭ 416 كىشى بولغان، 1865-يىلىدىكى ئاھالە ئومۇمىي سانى 24 مىليون 127 مىڭ 3 كىشى ئىچىدە 332 مىڭ 431 كىشى بولغان. ئىككى يىلدا بۇنداق كىرىمنىڭ تەقسىم قىلىنىش ئەھۋالى تۆۋەندىكى جەدۋەلدىكىدەك بولغان:

| | 1864-يىل 4-ئاينىڭ 5-كۈنىگىچە بولغان بىر يىلدا | | 1865-يىل 4-ئاينىڭ 5-كۈنىگىچە بولغان بىر يىلدا | |
|---|---|---|---|---|
| | پايدا كىرىمى (فوند ستېرلىڭ) | ئادەم سانى | پايدا كىرىمى (فوند ستېرلىڭ) | ئادەم سانى |
| ئومۇمىي كىرىم | 95 844 222 | 308 416 | 105 435 787 | 332 431 |
| بۇنىڭ ئىچىدە | 57 028 290 | 22 334 | 64 554 197 | 24 075 |
| بۇنىڭ ئىچىدە | 36 415 225 | 3 619 | 42 535 576 | 4 021 |
| بۇنىڭ ئىچىدە | 22 809 781 | 822 | 27 555 313 | 973 |
| بۇنىڭ ئىچىدە | 8 744 762 | 91 | 11 077 238 | 107 |

بىرلەشمە پادىشاھلىقنىڭ كۆمۈر مەھسۇلات مىقدارى 1855-يىلى 61 مىليون 453 مىڭ 79 توننا، ئۇنىڭ قىممىتى 16 مىليون 113 مىڭ 267 فوند ستېرلىڭ بولغان، 1864-يىلى 92 مىليون 787 مىڭ 873 توننا، قىممىتى 23 مىليون197 مىڭ 968 فوند ستېرلىڭ بولغان؛ چۆيۈننىڭ مەھسۇلات مىقدارى 1855-يىلى 3 مىليون 218 مىڭ 154 توننا، قىممىتى 8 مىليون 45 مىڭ 385 فوند ستېرلىڭ بولغان، 1864-يىلى 4 مىليون 767 مىڭ 91 توننا بولۇپ، قىممىتى

(99) بۇ ساپ كىرىم، يەنى قانۇندا بەلگىلەنگەن كەچۈرۈم قىلىنىدىغان باج سوممىسى چىقىرىۋېتىلگەن.

11 مىليون 919 مىڭ 877 فوند ستېرلىڭ بولغان. بىرلەشمە پادىشاھلىق تىجارەت تۆمۈر يوللىرىنىڭ مۇساپىسى 1854ـيىلى 8054 مىل بولۇپ، بۇلار ئۈچۈن 286 مىليون 68 مىڭ 794 فوند ستېرلىڭ، 1864ـيىلى 12 مىڭ 789 مىل بولۇپ، 425 مىليون 719 مىڭ 613 فوند ستېرلىڭ كاپىتال سېلىنغان، بىرلەشمە پادىشاھلىقنىڭ ئىمپورت‌ئېكسپورت ئومۇمىي سوممىسى 1854ـيىلى 268 مىليون 210 مىڭ 145 فوند ستېرلىڭ، 1865ـيىلى 489 مىليون 923 مىڭ 285 فوند ستېرلىڭ بولغان. ئېكسپورتنىڭ ئۆزگىرىش ئەھۋالى تۆۋەندىكى جەدۋەلدىكىدەك بولغان(100):

| | |
|---|---|
| 1847ـيىلى | 58842377 فوند ستېرلىڭ |
| 1849ـيىلى | 63596052 فوند ستېرلىڭ |
| 1856ـيىلى | 115826948 فوند ستېرلىڭ |
| 1860ـيىلى | 135842817 فوند ستېرلىڭ |
| 1865ـيىلى | 165862402 فوند ستېرلىڭ |
| 1866ـيىلى | 188917536 فوند ستېرلىڭ |

بىز سانى كۆپ بولمىغان مۇشۇ ماتېرىياللارغا ئاساسەن برىتانىيە خەلقى مەركىزىي رويىخەت ئىدارىسى باشلىقىنىڭ[370] نىمە ئۈچۈن مۇنداق غەلىبە تەنتەنىسى قىلغانلىقىنى چۈشىنىپ يەتتۇق:

«نوپۇسنىڭ كۆپىيىشى راست تېز بولۇپ كەتكەن، شۇغىنىسى ئۇنىڭ كۆپىيىشى سانائەت ۋە بايلىقنىڭ كۆپىيىشىگە يېتىشەلمىدى.»(101)

(100) هازىر، 1867ـيىلى 3ـئايدا، ھىندىستان‌جۇڭگو بازارلىرىدا، برىتانىيە پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكا خوجايىنلىرىنىڭ ھاۋالە ئارقىلىق مال سېتىشى ئارقىسىدا، تاۋارلار ئېشىپ قالغان. 1866ـيىلى پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكا ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى 5% تۆۋەنلەشكە باشلىغان. 1867ـيىلى، شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئەھۋال تۈپەيلىدىن، پرېستوندا 20 مىڭ ئىشچى ئىش تاشلىغان. [بۇ‌كۆپ ئۆتمەي باشلىنىپ كەتكەن كرىزىسنىڭ مۇقەددىمىسى ئىدى. ـف. ئې]

(101) «نوپۇس تەكشۈرۈش دوكلاتى» 1863ـيىل لوندون نەشرى 3ـتوم 11ـبەت.



ئەمدى بۇ سانائەتنىڭ بىۋاستە ۋەكىللىرىگە ياكى مۇنداق بايلىقنى ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا يەنى ئىشچىلار سىنىپىغا قاراپ باقايلى. گلادستون مۇنداق دەيدۇ:

«ئېلىمىز جەمئىيىتىنىڭ كىشىنى ئەڭ ئەندىشىگە سالىدىغان ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ بىرى شۇكى، خەلقنىڭ ئىستېمال ئىقتىدارى تۆۋەنلەپ كەتتى، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قىيىنچىلىقى ۋە نامراتلىقى ئېغىرلاشتى، شۇنىڭ بىلەن بىللە، يۇقىرى قاتلام سىنىپىنىڭ بايلىقى ئۈزلۈكسىز جۇغلىنىۋاتىدۇ، كاپىتال ئۈزلۈكسىز ئېشىۋاتىدۇ.»(102)

بۇ ياغلىمىچى ۋەزىر 1843ـيىل 2ـئاينىڭ 13ـكۈنى تۆۋەن پالاتادا شۇنداق دېگەن. ئاردىن 20 يىل ئۆتۈپ، 1863ـيىل 4ـئاينىڭ 16ـكۈنى، ئۇ خامچوت توغرىسىدىكى سۆزىدە يەنە مۇنداق دېگەن:

«1842ـيىلدىن 1852ـيىلغىچە، دۆلەت ئىچىدە باج تۆلەشكە تېگىشلىك كىرىم 6% ئاشتى ··· 1853ـيىلدىن 1861ـيىلغىچە بولغان سەككىز يىلدا، 1853ـيىلدىكى كىرىم ئاساسىدا، بۇنداق كىرىم 20% ئاشتى. پاكىت كىشىلەرنى ئىشەنگىلى بولمايدىغان دەرىجىدە ھەيران قالدۇردى ··· بايلىق ۋە ئەمەلىي كۈچنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك دەرىجىدە ئېشىشى ··· تامامەن مۈلۈكدار سىنىپلار بىلەنلا چەكلىنىپ قالماقتا ··· لېكىن مۇنداق ئېشىش ئىشچى ئاھالىگىمۇ چوقۇم ۋاسىتىلىك ھالدا ياخشىلىقلارنى ئېلىپ كېلىدۇ، چۈنكى ئۇ كۈندىلىك لازىمەتلىكلەرنىڭ باھاسىنى تۆۋەنلىتىدۇ، گەرچە بايلار تېخىمۇ باي بولسىمۇ، كەمبەغەللەر ئۈنچىلا كەمبەغەل بولۇپ كەتمەيدۇ. ئەمما كەمبەغەللىكنىڭ ئۈچىغا چىقىش دەرىجىسى كىچىكلىدى دەپ جەزملەشتۈرەلمەيمەن.»(103) [440]

بۇ نىمە دېگەن لاۋزا كاززاپلىق! ئەگەر ئىشچىلار سىنىپى يەنىلا «كەمبەغەل» دېيىلسە، ئۇلارنىڭ مۈلۈكدار سىنىپلار ئۈچۈن ياراتقان

(102) گلادستون 1843ـيىل 2ـئاينىڭ 13ـكۈنى تۆۋەن پالاتادا سۆزلىگەن نۇتۇق. (1843ـيىل 2ـئاينىڭ 14ـكۈنى «تايمىس گېزىتى»، 2ـئاينىڭ 13ـكۈنى «خەنسارد»)

(103) گلادستون 1863ـيىل 4ـئاينىڭ 16ـكۈنى تۆۋەن پالاتادا سۆزلىگەن نۇتۇق. 4ـئاينىڭ 17ـكۈندىكى «سەھەر گېزىتى».

«بايلىقى ۋە ئەمەلىي كۈچىنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك دەرىجىدە ئېشىشى» تۇيەيلىدىنلا «ئانچە كەمبەغەل بولماي قالغان» بولىدۇ، بۇنىڭ مەنىسى ئىشچىلار نىسپىي هالدا بۇرۇنقىدەك كەمبەغەل پېتى قېلىۋېرىدۇ دېگەن بولىدۇ. ئەگەر كەمبەغەللىكنىڭ ئۈچىغا چىقىش دەرىجىسى كىچىكلىمىدى دېيىلسە، ئۇنداقتا، كەمبەغەللىكنىڭ ئۈچىغا چىقىش دەرىجىسى زورايغان بولىدۇ، چۈنكى بايلىقنىڭ ئۈچىغا چىقىش دەرىجىسى زورىيىپ كەتكەن. ئەمدى تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باهاسى تۆۋەنلىدى دېگەنگە كەلسەك، ئۇنداقتا هۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى، مەسىلەن لوندون دارىلتامىنىڭ ماتېرىيالى شۇنى چۈشەندۈرىدۇ، 1860ـ يىلدىن 1862ـيىلغىچە بولغان ئۈچ يىلدىكى تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باهاسى 1851ـيىلدىن 1853ـيىلغىچە بولغان ئۈچ يىلدىكىدىن ئوتتۇرا هېساب بىلەن 20% ئاشقان. ئۇنىڭدىن كېيىنكى 1863ـيىلدىن 1865ـيىلغىچە بولغان ئۈچ يىلدا، گۆش، سارىماي، كالا سۈتى، قەنت، تۇز، كۆمۈر ۋە باشقا نۇرغۇنلىغان زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باهاسمۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئاشقان(104). گلادستون 1864ـيىل 4ـئاينىڭ 7ـكۈنى سۆزلىگەن كېلەركى خامچوت توغرىسىدىكى نوتۇق پايدا تاپقىلى بولىدىغان كەسىپلەرنىڭ تەرەققىياتى ۋە «كەمبەغەللىك» سەۋەبىدىن ناچارلاشقان خەلق بەختى ئۈچۈن ئوقۇلغان مەدھىيىدۇر. ئۇ «قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك يوقسۇللۇقنىڭ گىردابىغا بېرىپ قالغان» ئاممىنى ئۈستىدە «ئىش هەققى ئۆسمىگەن» كەسىپلەر

(104) كۆك تاشلىق كىتابتىكى هۆكۈمەت ستاتىستىكا ماتېرىيالىغا قاراڭ: «بىرلەشمە پادىشاهلىقنىڭ تۈرلۈك ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى (6ـقىسمى)» 1866ـيىل لوندون نەشرى، 260ـ273ـبەتلەر. دارىلتام قاتارلىقلارنىڭ ستاتىستىكا ماتېرىياللىرىنى تىلغا ئالمىغاندىمۇ، هۆكۈمەتنىڭ ئاخباراتىدىكى خانلىقتىكى پەرزەنتلەرنىڭ توي-تۆكۈن راسخوتلىرىغا چاپان ياپىدىغان سۆزلەرنىمۇ مىسال كەلتۈرۈشكە بولىدۇ. بۇ ئاخباراتلار تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ناهايىتى قىممەت بولۇۋاتقانلىقىدەك ئەهۋالنى تىلغا ئېلىشنى ئەزەلدىن ئۇنتۇپ قالغىنى يوق.



ئۈستىدە توختىلىپ، ئاخىرىدا، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بەخت-سائادىتىنى تۆۋەندىكى سۆزلەر بىلەن يىغىنچاقلىغان:

«ئادەم تۇرمۇشىنىڭ ئوندىن توققۇز قىسمى تامامەن ياشاش ئۈچۈن كۈرەش قىلىش بىلەن ئۆتىدۇ.»(105)

گلادستونغا ئوخشاش هۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ ئويىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمىغان پروفېسسور فائۇستېت توغرىدىن-توغرا مۇنداق دەيدۇ:

«تەبىئىيكى، مەن پۇل بىلەن بېرىلىدىغان ئىش هەققىنىڭ كاپىتالنىڭ ئەنە شۇنداق ئېشىشى ‹يېقىنقى بىرقانچە ئون يىلدىكى›گە ئەگىشىپ ئۆسكەنلىكىنى ئىنكار قىلمايمەن، لېكىن نۇرغۇن زۆرۈر تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرى كۈنسېرى قىممەتلىشىپ كەتكەچكە ‹ئۇ بۇنداق ئەهۋالنى قىممەت مېتاللارنىڭ قىممىتىنىڭ تۆۋەنلىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان دەپ هېسابلىغان›، مۇنداق كۆرۈنۈشتىكى مەنپەئەت ناهايىتى زور دەرىجىدە قولدىن كېتىۋاتىدۇ··· بايلار تېخىمۇ بېيىپ كېتىۋاتىدۇ، ئەمما ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تۇرمۇشى هېس قىلغۇدەك دەرىجىدە ياخشىلانغىنى يوق··· ئىشچىلار كىچىك دۇكاندارلارنىڭ قۇلى بولۇپ قالاي دەپ قالدى، ئۇلارنىڭ هەممىسى كىچىك دۇكاندارلارغا قەرزدار.»(106)

(105) گلادستوننىڭ 1864ـيىل 4ـئاينىڭ 7ـكۈنى تۆۋەن پالاتادا سۆزلىگەن نۇتقى. «خەنسارد»دا مۇنداق يېزىلغان: «ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئومۇمەن ئالغاندا، ئادەم تۇرمۇشىنىڭ يېرىمىدىن كۆپرەكى ياشاش يولىدا كۈرەش قىلىش بىلەن ئۆتىدۇ. «ئەنگلىيىدىكى بىر يازغۇچى بۇئالونىڭ تۆۋەندىكى جۈملىلىرىنى نەقىل كەلتۈرۈپ 1863ـيىلى ۋە 1864ـيىلى گلادستوننىڭ خامچوت توغرىسىدىكى نۇتقىدا قايتاقايتا كۆرۈلگەن روشەن زىددىيەتلەرنى چۈشەندۈرۈپ بەرگەنىدى:
«كىشىلەر شۇنداق بولىدۇكى: ئەتتىگەندە بىر خىل، ئاخشامدا بىر خىل،
ئاق بىلەن قارا ئوتتۇرىسىدا هېلى مۇنداق، هېلى ئۇنداق،
مودا كىيىملەرنى يەڭگۈشلىگەنگە ئوخشاش دائىم قىياپىتىنى ئۆزگەرتىپ تۇرىدۇ،
كىشىلەرنى زېرىكتۈرىدۇ، ئۆزىمۇ خاپا بولىدۇ.»[441]
[ ھ. ھىئورى] «ئايرىۋاشلاش نەزەرىيىسى» 1864ـيىل لوندون نەشرى 135ـبەت)
(106) ھ. فائۇستېت «ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ئىقتىسادىي ئەهۋالى» 1865ـيىل لوندون نەشرى 67ـ، 82ـبەت. ئىشچىلار بارغانسېرى كىچىك دۇكاندارلارغا بېقىندىغان بولۇپ قالدى

ئىش كۈنى ۋە ماشىنىلار توغرىسىدا مۇھاكىمە يۈرگۈزگەن ھېلىقى بىرقانچە ماقالىدە برىتانىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قانداق شارائىتتا مۇلۈكدارلار سىنىپى ئۈچۈن «بايلىق ۋە ئەمەلىي كۈچنىڭ كىشىنى مەپتۇن قىلغۇدەك دەرىجىدە ئېشىشى»نى بارلىققا كەلتۈرگەنلىكىنى ئېچىپ بەرگەنىدۇق. ئەمما بىزنىڭ ئۇ چاغدا تەكشۈرگىنىمىز ئاساسەن ئىجتىمائىي فۇنكسىيە ئاتقۇرىدىغان ئىشچىلار ئىدى. جۇغلانما قانۇنىيىتىنى تولۇق چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، يەنە ئىشچىلارنىڭ زاۋۇتنىڭ سىرتىدىكى ئەھۋالىغىمۇ، ئۇلارنىڭ ئوزۇقلىنىش ۋە تۇرار جاي ئەھۋالىغىمۇ دىققەت قىلىش كېرەك. كىتابىمىزنىڭ سەھىپىسى چەكلىك بولغاچقا، بۇ يەردە ئاساسلىقى سانائەت پرولېتارىياتى بىلەن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئارىسىدىكى ئىش ھەققى ناھايىتى ئازلارنىلا يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنىلا تەكشۈردۇق.

بىز ئاۋۋال يەنە ھۆكۈمەت دائىرىلىرى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك دەپ ھېسابلىغان، يەنى ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ئەمگەك كۈچىنى سېتىشتەك ئەشۇ ياشاش شەرتىدىن مەھرۇم بولۇپ جەمئىيەتنىڭ سەدىقىسىگە تايىنىپ كۈن ئۆتكۈزىدىغان ئەشۇ كىشىلەر توغرىسىدا قىسقىچە توختىلىپ ئۆتۈشىمىز كېرەك. ئەنگلىيىدە(107)، ھۆكۈمەت دائىرىلىرى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك دەپ ھېسابلىغان ئادەم سانى 1855-يىلى 851 مىڭ 369، 1856-يىلى 877 مىڭ 767، 1865-يىلى 971 مىڭ 433 بولغان. پاختا قەھەتچىلىكى تۈپەيلىدىن، 1863- ۋە 1864-يىلى، مۇنداق نامراتلارنىڭ سانى، ئايرىم ھالدا ئېشىپ

دېگەنگە كەلسەك، بۇ-ئىشچىلارنىڭ ئىشقا ئورۇنلىشىش جەھەتتىكى بارغانسېرى كۆپىيىۋاتقان ئۆزگىرىشلەر ۋە ئىشقا ئورۇنلىشىشنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشىدىن كېلىپ چىققان ئاقىۋەت.

(107) ئۇئېلىست ھەرقاچان ئەنگلىيىگە قوشۇپ سۆزلىنىدۇ؛ ئەنگلىيە، ئۇئېلىست ۋە شوتلاندىيە بۈيۈك برىتانىيىگە قوشۇپ سۆزلىنىدۇ؛ بۇ ئۈچ مەملىكەت بىلەن ئىرېلاندىيە بىرلەشمە پادىشاھلىققا قوشۇپ سۆزلىنىدۇ.



1 مىليون 79 مىڭ 382گە ۋە 1 مىليون 14 مىڭ 978گە يەتكەن. 1866-يىلىدىكى كرىزىس لوندوننى ئەڭ ئېغىر زەربىگە ئۇچراتقان، ئاھالىسى شوتلاندىيە پادىشاھلىقىدىن كۆپ بولغان بۇ دۇنيا بازىرى مەركىزىدە، بۇ خىل نامراتلارنىڭ سانى 1866-يىلى 1865-يىلىدىكىدىن 19.5%، 1864-يىلىدىكىدىن 24.4% ئاشقان، ئەمما 1867-يىلىنىڭ دەسلەپكى ئايلىرىدا 1866-يىلىدىكىدىنمۇ كۆپ ئاشقان. قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك نامراتلارنىڭ ستاتىستىكا مەلۇماتلىرىنى تەھلىل قىلغاندا، مۇنداق ئىككى نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك. بىر جەھەتتىن، مۇنداق نامراتلار سانىنىڭ كۆپىيىش ياكى ئازىيىش ھەرىكىتى سانائەت دەۋرىيلىكىنىڭ ھەرقايسى باسقۇچلىرىدىكى ئالمىشىشنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ، سىنىپىي كۈرەش كۈندىن-كۈنگە ئەۋج ئېلىپ، ئىشچىلارنىڭ ئېڭى بارغانسېرى يۇقىرى كۆتۈرۈلىدۇ، ھۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك ئاھالە ئەمەلىي سانى توغرىسىدىكى ستاتىستىكا مەلۇماتىمۇ بارغانسېرى ئالدامچىلىق خاراكتېرىنى ئالىدۇ. مەسىلەن: يېقىنقى ئىككى يىل مابەينىدە، ئەنگلىيە گېزىت-ژۇرناللىرى («تايمىس گېزىتى»، «پالل-مالل خەۋەرلىرى» قاتارلىقلار) چۇقان كۆتىرىپ داۋراڭ سالغان قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك نامراتلارنى خورلاش ئەھۋاللىرى بۇرۇنلا مەۋجۇت ئىدى. ف. ئېنگېلس 1844-يىلى تامامەن شۇنىڭغا ئوخشايدىغان پاجىئەلىك ئەھۋاللارنى ۋە «زىلزىلە ئېففېكتى قوزغاشنى قوغلىشىدىغان ئەسەرلەر»دە يېزىلغان، شۇنىڭغا تامامەن ئوخشاپ كېتىدىغان، بىر مەھەل داۋراڭ قىلىنغان ساختا سادالارنى بايان قىلىپ ئۆتكەنىدى[442]، بىراق، يېقىنقى 10 يىلدا لوندوندا ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كەتكەن ئادەملەرنىڭ سانى كىشىنى چۆچۈتكىدەك دەرىجىدە ئاشقان،① بۇ ھال ئىشچىلارنىڭ

① مۇشۇ تومنىڭ 879-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

نامراتلارنى جازالايدىغان نامراتلار ھۈنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرىنىڭ(108) نامراتلارنى قۇل قىلىشتىن تېخىمۇ غەزەپلىنىدىغانلىقىنى شۈبھىسىز ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

## (b) برىتانىيە سانائەت ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ھەقنى ناھايىتى ئاز ئالىدىغان تەبىقىلەر

ئەمدى سانائەت ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ھەقنى ناھايىتى ئاز ئالىدىغان تەبىقىنى تەكشۈرۈپ ئۆتىمىز. 1862-يىلى پاختا قەھەتچىلىكى مەزگىلىدە، مەركىزىي مەخپىي كېڭەش[200] دوختۇر سىمىتنى لانكاشىر ۋە چېشىر ۋىلايەتلىرىدىكى نامراتلىشىپ كەتكەن پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئوزۇقلىنىش ئەھۋالىنى تەكشۈرۈشكە ئەۋەتكەن. سىمىت كۆپ يىل كۆزىتىپ مۇنداق يەكۈن چىقارغان: «ئاچلىق پەيدا قىلىدىغان كېسەللەردىن ساقلىنىش ئۈچۈن» ھەر بىر ئايالنىڭ بىر كۈنلۈك ئوزۇقىدا، ئەڭ تۆۋەن بولغاندىمۇ، 3900 گران ئوگلېرود، 180 گران ئازوت بولۇشى، ئەرلەرنىڭ كۈنلۈك ئوزۇقىدا ئەڭ تۆۋەن بولغاندىمۇ 4300 گران ئوگلېرود، 200 گران ئازوت بولۇشى كېرەك، دېمەك بىر ئايال ئېھتىياجلىق بولغان ئوزۇقلۇق تەخمىنەن ئىككى قاداق بىرىنچى دەرىجىلىك بۇغداي ئۇنىدا پىشۇرۇلغان بولكا تەركىبىدىكى ئوزۇقلۇققا تەڭ بولۇشى لازىم، ئەرلەر ئېھتىياجلىق بولىدىغان ئوزۇقلۇق 1/9

(108) ئا. سىمىت بەزىدە Workhouse [نامراتلار ھۈنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرى] دېگەن سۆزنى Manufactory [قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئىشخانىسى] دېگەن سۆزلەر بىلەن باراۋەر قىلىپ قويىدۇ. مەسىلەن، ئىش تەقسىماتى دېگەن بابنىڭ بېشىدىلا مۇنداق يازغان: «تۆرلۈك ئەمگەك ئورۇنلىرىغا ئىشقا ئورۇنلاشقانلار كۆپ ھاللاردا بىر ئىشخانا (Workhouse)غا مەركەزلەشكەن بولىدۇ.»[443] بۇ نۇقتا ئا. سىمىتنىڭ بۇيانقى ئىلگىرىلەشلەرنى ئالاھىدە ئۇسۇل بىلەن چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.



ئارتۇق بولىدۇ. يېشىغا يەتكەن ئەر-ئاياللار ھەر ھەپتىدە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن، ئەڭ تۆۋەن بولغاندىمۇ، 28 مىڭ 600 گران ئوگلېرود ۋە 1330 گران ئازوتقا ئېھتىياجلىق بولىدۇ. ئۇنىڭ ھېسابلىغانلىرى ئەمەلىي تۇرمۇشتا كىشىنى ھەيران قىلارلىق دەرىجىدە ئىسپاتلاندى: ئۇ پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى سەرپ قىلىدىغان ئوزۇقلۇقنىڭ مىقدارى نامراتلىق تۈپەيلىدىن ئازايتىۋېتىلگەن ئېچىنىشلىق سەۋىيىگە تەڭ بولغان دەپ ھېسابلاپ چىققان. 1862-يىلى 12-ئايدا، پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى ھەر ھەپتىدە ئېرىشكەن ئوگلېرود 29 مىڭ 211 گران، ئازوت 1295 گران بولغان.

1863-يىلى، مەركىزىي مەخپىي كېڭەش پەرمان چىقىرىپ ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ئوزۇقلىنىش ئەھۋالى ئەڭ ناچار بولغان كىشىلەرنىڭ نامراتلىق ئەھۋالىنى تەكشۈرگەن. مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ رەسمىي ۋراچى سايمون يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان سىمىت دېگەن دوختۇرنى بۇ ئىشقا ئەۋەتكەن. ئۇ تەكشۈرگەن دائىرە، بىر تەرەپتىن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، يەنە بىر تەرەپتىن يىپەك توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى، ئايال تىككۈچىلەر تېرە پەلەي تىككۈچىلەر، پايپاق توقۇغۇچىلار، پەلەي توقۇغۇچىلار ۋە موزدۇزلار قاتارلىق ئىشچىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. كېيىنكى تۈردىكى ئىشچىلارنىڭ پايپاق توقۇغۇچىلاردىن باشقىلىرىنىڭ ھەممىسى شەھەرلىك ئىشچىلار. تەكشۈرۈش ئادىتى بويىچە، ھەربىر تۈردىكى ئىشچىلارنىڭ تېنى ئەڭ ساغلام بولغانلىرى ۋە ئائىلە ئەھۋالى بىرقەدەر ياخشى بولغانلىرى تەكشۈرۈش ئوبيېكتى قىلىپ تاللانغان.

تەكشۈرۈشنىڭ ئومۇمىي خۇلاسىسى مۇنداق بولغان:

«تەكشۈرۈلگەن تۆرلۈك شەھەر ئىشچىلىرى ئىچىدە، پەقەت بىر تۈردىكى ئىشچىلار ئىستېمال قىلغان ئازوت مىقدارى ئاچلىق پەيدا قىلىدىغان كېسەللىكلەردىن ساقلايدىغان مۇتلەق تۆۋەن مىقداردىن ئازغىنە ئاشقان؛ ئىككى تۈردىكى ئىشچىلاردا ئازوت ۋە ئوگلېرود يېتەرسىز بولغان.

بۇنىڭ ئىچىدە بىر تۈردىكى ئىشچىلاردا ناھايىتى كەم بولغان؛ تەكشۈرۈلگەن دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئائىلىلەرنىڭ بەشتىن بىرىدە ئىستېمال قىلىنغان ئۈگلېرود زۆرۈر بولغان مىقداردىن تۆۋەن بولغان، ئۈچتىن بىرىدىن كۆپرەكىدە ئىستېمال قىلىنغان ئازوت زۆرۈر بولغان مىقداردىن تۆۋەن بولغان؛ ئۈچ ۋىلايەتتە( بىرك ۋىلايىتى، ئوكسفورد ۋىلايىتى، سومېرسېت ۋىلايىتىدە) ئەڭ تۆۋەن دەرىجىدىمۇ ئوزۇقلىنالماسلىق ئەھۋالى ئومۇمىيۈزلۈك بار ئىكەن.(109)

يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئىچىدە، بىرلەشمە پادىشاھلىقنىڭ ئەڭ باي رايونى بولغان ئەنگلىيىدىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئوزۇقلىنىشى ئەڭ ناچار بولغان.(110) [444] يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئىچىدە، ئاساسلىقى يەنە ئاياللار بىلەن بالىلاردا ئوزۇقلۇق يېتىشمەسلىك ئېغىر، چۈنكى «ئىشلەيدىغان ئەرلەر ھامان غىزالىنىشى كېرەك». تەكشۈرۈلگەن خىلمۇخىل شەھەر ئىشچىلىرى ئىچىدە ئوزۇقلۇق يېتىشمەسلىك تېخىمۇ ئېغىر بولغان. «ئۇلارنىڭ يەيدىغانلىرى ناھايىتى ناچار بولغاچقا، مۇقەررەر ھالدا نۇرغۇنلىغان ئېغىر ۋە سالامەتلىككە زىيان يەتكۈزىدىغان ئەھۋاللار پەيدا بولغان.»(111) (بۇلارنىڭ ھەممىسى كاپىتالىستلارنىڭ «نەپسىنى يىغقانلىقى»دۇر! دېمەك ئۇلار ئاران-ئاران جان ساقلاش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىمۇ نەپسىنى يىغىشنى يولغا قويۇپ، ئۇنىڭ ئىشچىلىرىغا ھەق بەرمىگەن!)

تۆۋەندىكى جەدۋەل يۇقىرىدا ئېيتىلغان نوقۇل شەھەر ئىشچىلىرىنىڭ ئوزۇقلىنىش ئەھۋالىنىڭ سىمىت ئەپەندى پەرەز قىلغان ئەڭ تۆۋەن ئوزۇقلۇق مىقدارى ۋە پاختا توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئەڭ نامرات چاغلاردىكى ئوزۇقلىنىش ئەھۋالى بىلەن بولغان سېلىشتۇرمىسىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.(112)

(109) «ئاممىۋى سەھىيە. 6-نومۇرلۇق دوكلات. 1863-يىل» 1864-يىل لوندون نەشرى 13-بەت.

(110) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 17-بەت.

(111) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 13-بەت.

(112) يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، ئىلاۋە 232-بەت.



| ئەرلەر، ئاياللار | ھەر ھەپتىدىكى ئوتتۇرىچە ئۈگلېرود مىقدارى (گران) | ھەر ھەپتىدىكى ئوتتۇرىچە ئازوت مىقدارى (گران) |
|---|---|---|
| بەش خىل شەھەر ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى | 28 876 | 1 192 |
| لانكاشىردە ئىشسىز قالغان زاۋۇت ئىشچىلىرى | 29 211 | 1 295 |
| لانكاشىر ئىشچىلىرى ئېرىشىشكە تېگىشلىك ئەڭ تۆۋەن مىقدار (ئەر-ئايال سانىنىڭ ئوخشاشلىقى بويىچە ھېسابلانغان) | 28 600 | 1 330 |

تەكشۈرۈلگەن تۆرلۈك ئىشچىلارنىڭ يېرىمى يەنى 60/125قىسمى زادى پىۋا ئىچەلمىگەن، 28%ى سۈت ئىچەلمىگەن. ھەر ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە ئىستېمال قىلىنىدىغان سۇيۇق تاماق مىقدارىدىن ئالغاندا، ئايال تىككۈچىلەر ئائىلىلىرىدە مۇنداق تاماق ئاران 7 ئۇنسىيە ئىستېمال قىلىنغان، مۇنداق تاماقنى ئەڭ كۆپ ئىستېمال قىلىدىغانلار پايپاق توقۇغۇچىلار ئائىلىلىرى بولۇپ، $24\frac{3}{4}$ ئۇنسىيە بولغان. سۈت ئىچىشكە تامامەن قادىر بولالمايدىغانلارنىڭ كۆپ قىسمى لوندوندىكى ئايال تىككۈچىلەر. ھەر ھەپتىدە ئىستېمال قىلىنغان بولكا مىقدارىدىن ئالغاندا، ئايال تىككۈچىلەر ئەڭ ئاز ئىستېمال قىلغان بولۇپ، ئاران $7\frac{3}{4}$ قاداق بولغان. ئەڭ كۆپ ئىستېمال قىلغانلار موزدۇزلار بولۇپ، $11\frac{1}{4}$ قاداق بولغان، قورامىغا يەتكەن ھەربىر ئادەمنىڭ ھەر ھەپتىدىكى ئوتتۇرىچە ئىستېمال ئومۇمىي مىقدارى 9.9 قاداق بولغان. قەنت (سىروپ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار)نىڭ ھەپتىلىك ئىستېمال مىقدارى ئەڭ ئاز بولغان تېرە پەلەي تىككۈچىلەردە ئاران 4 ئۇنسىيە، ئەڭ كۆپ بولغان پايپاق توقۇغۇچىلاردا 11 ئۇنسىيە بولغان؛ تۆرلۈك ئادەملەر ئىچىدىكى ھەممە چوڭ كىشىنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە ئىستېمال ئومۇمىي مىقدارى 8 ئۇنسىيە بولغان. ھەربىر چوڭ ئادەمنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە سېرىق ماي (ماي قاتارلىقلار)نىڭ ئىستېمال مىقدارى 5 ئۇنسىيە بولغان،

ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە گۆش-سۈر گۆش قاتارلىقلار)نىڭ ئىستېمال مىقدارى، ئەڭ تۆۋەن يىپەك توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىدا ئاران $7\frac{1}{4}$ ئۇنسىيە، ئەڭ كۆپ بولغان تېرە پەلەي تىككۈچىلەردە $18\frac{1}{4}$ ئۇنسىيە بولغان؛ تۈرلۈك ئىشچىلارنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە ئىستېمال مىقدارى 13.6 ئۇنسىيە بولغان. ھەر بىر چوڭ ئادەمنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە يېمەك-ئىچمەك ئىستېمال مىقدارى تۆۋەندىكىدەك بولغان: يىپەك توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ 2 شىللىڭ $2\frac{1}{2}$ پېنس، ئايال تىككۈچىلەرنىڭ 2 شىللىڭ 7 پېنس، تېرە پەلەي تىككۈچىلەرنىڭ 2 شىللىڭ $9\frac{1}{2}$ پېنس، موزدۇزلارنىڭ 2 شىللىڭ $7\frac{3}{4}$ پېنس، پايپاق توقۇغۇچىلارنىڭ 2 شىللىڭ $6\frac{1}{4}$ پېنس. مېكسفىرتتىكى يىپەك توقۇمىچىلىق فابرىكىسى ئىشچىلىرىنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە يېمەك-ئىچمەك ئىستېمال مىقدارى ئاران 1 شىللىڭ $8\frac{1}{2}$ پېنس بولغان. ئوزۇقلىنىشى ئەڭ ناچار بولغانلار ئايال تىككۈچىلەر، يىپەك توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرى ۋە تېرە پەلەي تىككۈچىلەر بولغان.(113)

دوختۇر سايمون ئۆزىنىڭ ئومۇمىي سەھىيە دوكلاتىدا بۇ خىل ئوزۇقلىنىش ئەھۋالى ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دېگەن:

«كەمبەغەللەرنىڭ داۋالىنىش ئەھۋالىنى ياكى دوختۇرخانىدىكى بالنىتسا ياكى ئامبۇلاتورىيە بىمارلىرىنىڭ ئەھۋالىنى بىلىدىغان ھەربىر كىشى ئوزۇقلۇقنىڭ يېتىشمەسلىكى كېسەللىككە ياكى كېسەلنىڭ ئېغىرلىشىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرەلەيدۇ، بۇنىڭغا دائىر مىساللار ناھايىتى كۆپ… لېكىن سەھىيە نۇقتىئىنەزىرىدىن، بۇ يەردە تولىمۇ مۇھىم يەنە بىر ئەھۋالنى نەزەرگە ئېلىشقا توغرا كېلىدۇ… شۇنى ئەستە تۇتۇش كېرەككى، ئاچلىققا چىداش ناھايىتى تەس، ۋەھالەنكى يېمەكلىكنىڭ ئېغىر دەرىجىدە يېتىشمەسلىكى كۆپ ھاللاردا، باشقا جەھەتلەردىكى يېتىشمەسلىكلەردىن كېيىن پەيدا بولىدۇ. ئوزۇقلۇقنىڭ يېتىشمەسلىكى ساقلىق مەسلىسىگە ئايلىنىپ

(113) «ئاممۋى سەھىيە. 6-نومۇرلۇق دوكلات. 1863-يىل» 1864-يىل لوندون نەشرى، 232-، 233-بەتلەر.



قېلىشتىن خېلى ئىلگىرى، فىزولوگلار كىشىنىڭ ياشىيالىشى ئۈچۈن قانچە گرام ئازوت ۋە كاربوننىڭ كېرەكلىكىنى ھېسابلاپ چىقىشتىن خېلى ئىلگىرى، ئائىلىۋى تۇرمۇشتا ئاللىبۇرۇن ھەرقانداق ماددىي ھوزۇرلىنىشتىن ئېغىز ئېچىش مۇمكىن بولماي قالغان بولىدۇ. كىيىم-كېچەك بىلەن يېقىلغۇ يېمەك-ئىچمەكتىنمۇ قىس بولىدۇ؛ سوغۇققا تولۇق بەرداشلىق بېرىش تەس بولىدۇ؛ تۇرالغۇ جاي كىچىكلىكىدىن كېسەل كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ياكى كېسەلنى ئېغىرلاشتۇرۇۋېتىدىغان جايغا ئايلىنىپ قالىدۇ. ئۆي جاھازىلىرى ۋە قازان-قومۇچلار يوق دېيەرلىك بولۇپ، ئۆيلەرنى پاكىز ۋە رەتلىك تۇتۇشمۇ ناھايىتى قىممەتكە توختايدىغان ۋە تەس ئىش بولۇپ قالىدۇ. ناۋادا غۇرۇر ۋەجىدىن پاكىزلىق ۋە رەتلىك بولۇشقا ھەرىكەت قىلىنسا، بۇنداق قىلىشنىڭ ئۆزىمۇ ئاچلىق ئازابىنى ئېغىرلىتىشتىن باشقا نەتىجە بەرمەيدۇ. ئۇلارنىڭ تۇرالغۇسى ئۆيلەر ئەڭ ئەرزان رايونلاردا بولىدۇ؛ سەھىيە ساقچىلىرىنىڭ خىزمەت ئۈنۈمى ئەڭ تۆۋەن، زەيكەش، قاتناش ئەڭ قولايسىز، مۇھىتى ئەڭ پاسكىنا، سۇ بىلەن تەمىنلەش يېتەرسىز ھەم پاكىز بولمىغان رايونلاردا بولىدۇ، شەھەرلەردە بولغاندىمۇ، ئاپتاپ چۈشمەيدىغان ۋە ھاۋاسى ناچار جايلاردا بولىدۇ. نامراتلىقتىن يېمەك-ئىچمەكمۇ يېتىشمەيۋاتقان ئەھۋالدا، مۇقەررەر ھالدا، ساغلاملىققا تەھدىت سالىدىغان پالاكەتكە ئۇچرىماي قالمايدۇ. ئەلۋەتتە، مۇشۇ پالاكەتلەر قوشۇلۇپ ھاياتقا قورقۇنچلۇق تەھدىت سالىدۇ، يېمەك-ئىچمەك يېتىشمەسلىكنىڭ ئۆزىلا كىشىنى قاتتىق چۆچۈتىدۇ… بۇ كىشىنى ئازابلىق ئويغا سالىدۇ، بولۇپمۇ بۇ يەردە ئېيتىلىۋاتقان نامراتلىقنىڭ پۇتۇنلەي ھورۇنلۇق سەۋەبىدىن بولمىغانلىقىنى خىيالغا كەلتۈرگەندە تېخىمۇ شۇنداق بولىدۇ. بۇ — ئىشچىلارنىڭ نامراتلىقى. شۇنداق، شەھەر ئىشچىلىرىنى تىلغا ئالساق، ئازغىنا ئوزۇقلۇققا ئېرىشىش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ تەڭدىن تولىسى دېگۈدەك بارلىق چەكتىن ئاشۇرۇپ ئەمگەك قىلىدۇ. ۋەھالەنكى، شۇ ھالەتتىمۇ ناھايىتى زور تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ ساقلاپ قالغاندىلا، ئاندىن بۇ خىل ئەمگەكنىڭ ئىشچىلارنى تۇرمۇشنى قامدىيالايدىغانلىقىدىن ئېغىز ئاچقىلى بولىدۇ … مۇتلەق كۆپ ھاللاردىن قارىغاندا، بۇ خىل نامدىكى تۇرمۇشنى قامداش ھامان بىر كۈنى قۇتقۇزۇشقا توغرا كېلىدىغان، يالىڭاچلىققا ئېلىپ بارىدىغان ئەگرى-توقاي يولدىن ئىبارەت، خالاس.»(114)

ئەڭ ئەمگەكچان ئىشچىلار تەبىقىسىنىڭ ئاچلىق ئازابىئوقۇبىتى بىلەن بايلارنىڭ كاپىتالىستىك جۇغلىنىش ئاساسىغا ئورنىتىلغان قىلىقسىز ۋە ئېسىلزادىلەرچە بەتخەجلىك-ئىسراپچىلىقى ئوتتۇرىسىدىكى ئىچكى

(114) «ئاممۋى سەھىيە. 6-نومۇرلۇق دوكلات. 1863-يىل»، 1864-يىل لوندون نەشرى، 14-، 15-بەتلەر.

باغلىنىش پەقەت كىشىلەر ئىقتىسادىي قانۇنىيەتنى بىلگەندىلا ئاندىن پاش بولىدۇ. تۇرالغۇ ئەھۋالى بولسا بۇنىڭغا ئوخشىمايدۇ. بۇ جەھەتتە، ھەرقانداق بىر لىللا كۆزەتكۈچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى قانچىكى زور ھەجىمدە مەركەزلەشكەنسېرى، ئىشچىلارنىڭ ئوخشاش بىر ماكانغا شۇنچە يىغىلىدىغانلىقىنى بىلەلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالىستىك جۇغلىنىش قانچە تېز بولسا، ئىشچىلارنىڭ تۇرالغۇ ئەھۋالى شۇنچە ئېچىنىشلىق بولىدۇ. بايلىقنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ يولغا قويۇلىدىغان شەھەرنى «ياخشىلاش» بولسا تۆۋەندىكىدەك ئۇسۇللار بىلەن ئېلىپ بېرىلىدۇ: بىنالىرى ناچار رايونلاردىكى ئۆيلەرنى چېقىپ، بانكا ۋە تۈرلۈك ماللار دۇكانلىرى ئىشلىتىدىغان ھەشەمەتلىك ئىمارەتلەرنى سالىدۇ، سودا-سېتىق ۋە پەيتۇنلار ئۈچۈن كوچىلارنى چوڭايتىدۇ، رېلىس، ئات ھارۋا يوللىرىنى ياسايدۇ؛ بۇنداق ياخشىلاش ئارقىسىدا كەمبەغەللەر ئۇچۇقتىن-ئۇچۇق تېخىمۇ ئەسكى، تېخىمۇ قىستاڭ بۇلۇڭلارغا ھەيدىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ھەممىگە ئايانكى، ئۆيلەرنىڭ قىممەتلىكى ئۆينىڭ سۈپىتىگە تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ، بىناكار ھايانكەشلەر نامراتلىق كېنىنى ئېچىشتا ئەينى زاماندا پوتوس كۈمۈش كېنىنى[445] ئاچقانغا قارىغاندىمۇ ئاشۇرۇپ ئاز چىقىم بىلەن كۆپرەك پايدا ئالىدۇ. كاپىتالىستىك جۇغلىنىشنىڭ، شۇنىڭدەك پۈتكۈل كاپىتالىستىك مال-مۈلۈك مۇناسىۋىتىنىڭ ئانتاگونىزملىق خاراكتېرىدا بولىدىغانلىقى(115) بۇ يەردە شۇ دەرىجىدە روشەن بولىدۇكى، ھەتتا ئەنگلىيە ھۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ بۇ مەسىلە توغرىسىدىكى دوكلاتىدىمۇ «مۈلۈك ۋە مۈلۈك ھوقۇقى»غا

(115)«ھەرقانداق ئەھۋالدا ئىنسانىي ھوقۇق ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تۇرالغۇ شارائىتىغا ئوخشاش شۇ دەرىجىدە ئۇچۇقتىن-ئۇچۇق ۋە يۈزسىزلىك بىلەن مۈلۈك ھوقۇقىنىڭ قۇربانى بولغان ئەمەس. ھەربىر چوڭ شەھەر—كىشىلەرنىڭ قۇربان بېرىدىغان مېھرابىدۇر، ئۇ يەردە ھەر يىلى مىڭلىغان كىشىلەر ئاچكۆزلۈك خۇداسى مولوخ ئۈچۈن ئۆزلىرىنى قۇربان قىلىدۇ.» (س. لانگې: «دۆلەتنىڭ نامراتلىقى»، 1844-يىل نەشرى، 150-بەت)



بىدئەتلىك بىلەن ھۇجۇم قىلىنىدۇ. سانائەتنىڭ راۋاجلىنىشى، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى، شەھەرنىڭ كېڭىيىشى ۋە «گۈزەللىشىشى» بىلەن بۇ ئاپەت شۇ دەرىجىدە كەڭ تارقىلىپ بارىدۇكى، «ئاقسۆڭەكلەر»نىمۇ ئاياپ قويمايدىغان يۇقۇملۇق كېسەللىكلەرنىڭ سەۋەبىدىن، 1847-يىلىدىن 1864-يىلغىچە بولغان ئارىلىقتىلا پارلامېنت ئاز دېگەندە ئون تۈرلۈك سەھىيە ساقچىلىرى پەرمانى چىقىرىدۇ، لىۋېرپۇل، گلاس شەھەرلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بەزى شەھەرلەردە ئالاقزادە بولۇپ كەتكەن بۇرژۇئازىيە ئۇلارنىڭ شەھەر قۇرۇلۇشى دائىرىلىرى ئارقىلىق بۇ ئىشلارغا ئارىلىشىدۇ. ئەمما، دوختۇر سايمون 1865-يىلدىكى ئۆزىنىڭ دوكلاتىدا يەنىلا «ئومۇمەن ئېيتقاندا، بۇ ئاپەتلەر ئەنگلىيىدە تېخى تامامەن كونترول قىلىنغىنى يوق» دەپ ئۈنلۈك خىتاپ قىلىدۇ. مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ بۇيرۇقىغا بىنائەن، 1864-يىلى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ تۇرالغۇ شارائىتى تەكشۈرۈلگەن، 1865-يىلى شەھەرلەردىكى بىرقەدەر كەمبەغەللەرنىڭ تۇرالغۇ شارائىتى تەكشۈرۈلگەن. دوختۇر جۇلىئان خانتېر ناھايىتى ياخشى تاماملىغان بۇ خىزمەتلەر «ئاممىۋى سەھىيە» 7-نومۇرلۇق ۋە 8-نومۇرلۇق دوكلاتلىرىدا تىلغا ئېلىنغان. يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئۈستىدە كېيىن توختىلىمەن.① شەھەرلەردىكى تۇرالغۇ ئەھۋالىنى ئالدى بىلەن دوختۇر سايموننىڭ بەرگەن ئومۇمىي باھاسىنى نەقىل كەلتۈرۈپ چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمەن. ئۇ مۇنداق دېگەن:

«خىزمەت نۇقتىئىينەزىرىم مېدىتسىنا جەھەتتىلا چەكلەنسىمۇ، لېكىن ئەڭ ئاددىي ئىنسانپەرۋەرلىك بۇ خىل ئاپەتنىڭ باشقا تەرىپىگە سەل قارىشىمغا يول قويمايدۇ. بۇ ئاپەت يۇقىرى دەرىجىگە يەتكەندە، مۇقەررەر ھالدا ھەرقانداق ئار-نومۇسنى ئىنكار قىلىشقا، تەنلەرنىڭ ۋە جىسمانىي فۇنكسىيىنىڭ بىر-بىرى بىلەن ئۇياتسىزلارچە ئارىلىشىپ كېتىشىگە، ھاياسىز شەرمەندىلىككە

① مۇشۇ تومنىڭ 1239-بېتى ۋە كېيىنكى بىر نەچچە بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

ئېلىپ بارىدۇ، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئادەم شەنىگە توغرا كەلمەيدىغان ھايۋاندىن پەرقلەنمەيدۇ. مۇشۇنداق تەسىرگە ئۇچرىغان ئادەم چۈشكۈنلىشىدۇ، بۇ تەسىر قانچە ئۇزۇن داۋام قىلسا، بۇنداق چۈشكۈنلىشىشمۇ شۇنچە ئېغىر بولىدۇ. بۇ خىل مۇھىتنىڭ ئۆزى مۇشۇنداق قاغىش تەگكەن مۇھىتتا تۇغۇلغان بالىلار ئۈچۈن شەرمەندىلىك ئىزناسى بولۇپ قالىدۇ. مۇشۇنداق شارائىتتا ياشاۋاتقان كىشىلەرنى باشقا جەھەتلەردىن تىرىشىپ، جىسمانىي ۋە روھىي ساپلىقنى ماھىيەت قىلغان مەدەنىي مۇھىتقا ئىنتىلسۇن دېيىش، ئۆتۈپ كەتكەن ئورۇنسىز تەلەپ بولغان بولاتتى.»(116)

لوندون تۇرالغۇ جاينىڭ قىستاڭلىقى ۋە ئادىمزات تۇرۇش ئۈچۈن مۇتلەق لايىق ئەمەسلىكى جەھەتتىن بىرىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ. دوختۇر خانتېر مۇنداق دېگەن:

«ئىككى نەرسىنى شەكسىز مۇئەييەنلەشتۈرۈشكە بولىدۇ: بىرىنچىدىن، لوندوندا 20گە يېقىن چوڭ كەمبەغەللەر رايونى بار، ھەربىر رايوندا 10 مىڭدەك كىشى تۇرىدۇ، ئۇلار ئەنگلىيىنىڭ باشقا ھەرقانداق جايىدا كۆرگىلى بولىدىغان ھەممە ئېچىنىشلىق ئەھۋالدىنمۇ بەتتەر ھالدا ياشايدۇ، ۋەھالەنكى بۇ خىل ئەھۋال پۈتۈنلەي تۇرالغۇ ئەسلىھەلىرىنىڭ ناچارلىقىدىن كېلىپ چىققان؛ ئىككىنچىدىن، بۇ نامرات رايونلاردا تۇرالغۇ جاينىڭ قىستاڭلىقى ۋە ۋەيرانلىقى 20 يىل ئىلگىرىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ ناچار.»(117) «لوندون ۋە نيۇكاستىلنىڭ نۇرغۇن جايلىرىدىكى تۇرمۇشنى دوزاق ئازابى دېسەك، مۇبالىغە قىلىنغان بولمايدۇ.»(118)

(116) «ئاممىۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات»، 1866-يىلى لوندون نەشرى، 14-بەتتىكى ئىزاھات.

(117) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 89-بەت. دوختۇر خانتېر بۇ كەمبەغەللەر رايونىدا ياشاۋاتقان ئۆسمۈرلەر ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دېگەن: «بالىلارنىڭ كەمبەغەللەر توپلىشىپ زىچ ئولتۇراقلىشىشتىن ئىلگىرى قانداق تەربىيىلىنىپ چوڭ بولغىنىنى بىلمەيدۇق. ھازىر، بالىلار ھەرقايسى قۇرامىدىكىلەرگە ئارىلىشىپ يېرىم كېچىلەردە ھاراق ئىچىپ، مەست بولۇپ، پەسكەش قىلىقلارنى قىلىپ، جېدەل-ماجىرا تېرىيدۇ، ئۇلار دۆلىتىمىزدە مىسلى كۆرۈلمىگەن مۇشۇنداق مۇھىتتا شۇنداق تەربىيىلىنىۋاتىدۇكى، ئۇلار كېيىن خەتەرلىك سىنىپلار ئەزاسى بولۇپ قالىدۇ؛ ناۋادا كىمكى مۇشۇنداق بالىلارنىڭ كەلگۈسىدە قانداق پەزىلەتتىكى ئادەم بولىدىغانلىقىغا ھۆكۈم قىلالىسا، ئۇ كىشى دادىل ئالدىن بىلەرمەن ھېسابلىناتتى.»( يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 56-بەت)

(118) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 62 -بەت.



لوندوندا شەھەرنىڭ ئۈزلۈكسىز «ياخشىلىنىشى» شۇنىڭدەك بۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك كونا كوچىلار ۋە ئۆيلەرنىڭ چېقىلىشىغا ئەگىشىپ، شەھەردىكى زاۋۇتلارنىڭ كۆپىيىشى ۋە نوپۇسنىڭ ئېقىپ كىرىشىگە ئەگىشىپ، ئۆي ئىجارىسى شەھەرنىڭ يەر ئىجارىسى بىلەن تەڭ ئۆسۈپ، ئىشچىلار سىنىپى ئىچىدىكى ھال-ئوقەتى ياخشىراق بولغان ئاشۇ بىر قىسىم كىشىلەرمۇ شۇنىڭدەك كىچىك دۇكانچىلار ۋە ئوتتۇرا تەبىقىدىكى باشقا تۆۋەن قاتلام كىشىلىرىمۇ بۇنداق قاغىش تەككەن تۇرالغۇ شارائىتىدىن بارغانسېرى قېينالماقتا.

«ئۆي ئىجارىسى بەك يۇقىرى بولغاچقا، بىر ئېغىزدىن ئارتۇق ئۆي ئىجارىسىگە ناھايىتى ئاز ساندىكى ئىشچىلارنىڭلا قۇربى يېتىدۇ.»(119)

لوندوندا سانسىز «دەللاللار»نىڭ چاڭگىلىغا چۈشمىگەن بىرەرمۇ ئۆي يوق دېيىشكە بولىدۇ. لوندوندا يەر باھاسى ھەرقاچان يەرنىڭ يىللىق كىرىمىدىن يۇقىرى بولىدۇ، چۈنكى يەر سېتىۋالغان ھەربىر كىشى تەۋەككۈلچىلىك قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلار يەرنى ھامان بىر كۈنى باھالانغان باھا (يەرنى ئېلىپ ئىشلەتكەندە باھالىغۇچى بېكىتكەن باھا)دا سېتىۋېتىدۇ، ياكى مەلۇم چوڭ كارخانىنىڭ يېنىدا بولغاچقا قىممىتى ئېشىپ ناھايىتى يۇقىرى پايدا ئالىدۇ، نەتىجىدە، قەرەلى توشاي دەپ قالغان ئىجارە توختامىنى ئېلىپ-سېتىش—دائىملىق سودىغا ئايلىنىپ قالىدۇ.

«بۇ خىل تىجارەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان مۆتىۋەرلەرنىڭ ئىنتىزارى شۇكى، ئۇلار قانداق قىلىۋاتقان بولسا، شۇنداق قىلىدۇ—ئۆي خېرىدارلىرىدىن ئالغىلى بولىدىغانلىكى پايدىنى مۇمكىنقەدەر

(119) «فيېلدتىكى سان مارتىن سەھىيە ئەمەلدارىنىڭ دوكلاتى. 1865-يىل».

ئېلىپ، ئۇلار ئۆزلىرىدىن كېيىن سېتىۋالغۇچىغا ناھايىتى ناچار ئۆيلەرنى ئۆتكۈزۈپ بېرىدۇ.»(120)

ئۆي ئىجارىسى ھەر ھەپتىدە تۆلىنىدۇ، شۇڭا بۇ ئەپەندىلەرگە ھېچقانداق خەۋپ يەتمەيدۇ. شەھەردە تۆمۈريول ياسىلىۋاتقانلىقى ئۈچۈن،

«يېقىنقى بىر شەنبە كەچتە، لوندوننىڭ شەرقىدە ئۆزلىرىنىڭ كونا ئۆيلىرىدىن قوغلاپ چىقىرىلغان نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ توپ-توپ بولۇپ، قالدى-قاتتى بىساتلىرىنى يۈدىگىنىچە سەرگەردان بولۇپ يۈرگەنلىكىنى كۆردۇق، ئۇلارنىڭ كەمبەغەللەر ئىش ئورنىغا بېرىشتىن باشقا ھېچقانداق پاناھ جايى يوق ئىدى.»(121)

كەمبەغەللەر ئىش ئورنى توشۇپ كەتكەن بولۇپ، پارلامېنت تەستىقلىغان «ياخشىلاش» تەدبىرى بولسا تېخى ئەمدىلا ئىجرا قىلىنىشقا باشلىغانىدى. ئىشچىلار كونا ئۆيلىرى چېقىلىپ ھەيدەپ چىقىرىلسىمۇ، ئۆز مەھەللىسىدىن كەتمەيدۇ، ياكى ئەڭ يىراق بولغاندىمۇ بۇرۇنقى مەھەللىسىگە يېقىن جايغا جايلىشىدۇ.

«ئۇلار تەبىئىي ھالدا ئۆزلىرى ئىشلەيدىغان يەرگە يېقىن جايدا تۇرىدۇ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئەسلىي ئىككى ئېغىز ئۆيدە تۇرۇۋاتقان كىشىلەر ئامالسىز بىر ئېغىز ئۆيدە تۇرۇشقا مەجبۇر بولىدۇ. ئۆي ئىجارىسىنى كۆپ تۆلىسىمۇ، ئولتۇرغان ئۆيى قوغلاپ چىقىرىلغان ئۆيلىرىدىنمۇ ناچار بولىدۇ. دەريا بويىدا تۇرۇۋاتقان ئىشچىلارنىڭ تەڭدىن تولىسى ئىككى مىل يول يۈرۈپ ئىشلەيدىغان يېرىگە بارىدۇ.»

دەريا بويىدىكى ئاساسلىق كوچا چەت ئەللىكلەرنى لوندوننىڭ بايلىقىدىن ھەيران قالدۇرىدىغان كوچا بولسىمۇ، لېكىن مۇشۇ كوچىنىڭ ئۆزى لوندوندىكى نوپۇس قىستاڭچىلىقىغا بىر مىسال بولالايدۇ.

(120) «ئاممۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات.» 1866-يىل لوندون نەشرى، 91-بەت.
(121) «ئاممۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات.» 1866-يىل لوندون نەشرى، 88-بەت.



ساغلاملىق دوختۇرلىرىنىڭ مەسئۇلى دەريا بويىدىكى بىر مەھەللىدە تېمزا دەرياسىنىڭ يېرىمىنىمۇ قوشۇپ ھېسابلىغاندا، بىر ئاكر يەردە 581 كىشىنىڭ ياشىيالىشىنى ھېسابلاپ چىققان، ناھايىتى روشەنكى، ھەربىر سەھىيە ساقچىسىنىڭ تەدبىرىگە ئۇيغۇن بولمىغان ئۆيلەرنى چېقىپ، ئىشچىلارنى مەلۇم مەھەللىدىن قوغلاپ چىقىرىشنىڭ بىردىنبىر نەتىجىسى شۇ بولدىكى، ئۇلار يەنە بىر مەھەللىگە تېخىمۇ زىچ ئورۇنلاشتى، لوندوندا ئەزەلدىن مۇشۇنداق بولۇپ كېلىۋاتىدۇ. دوختۇر خانتېر مۇنداق دېگەن:

«يا بۇ بىر يۈرۈش چارىنى بىمەنە دەپ قاراپ، ئۇنى جەزمەن توسۇش؛ يا پۇقرانىڭ ھېسداشلىقىنى قوزغاش كېرەك(!)، ئاممىنى ھازىر ھېچبىر مۇبالىغە قىلمىغان مىللىي مەجبۇرىيەت دەپ ئاتالغان ئىشقا يەنى ئۆزى پۇل چىقىرىپ ئۆي سالالمايدىغان، لېكىن ئىجارە بەرگۈچىگە قەرەللىك ئىجارە تۆلەش شەرتى بىلەن ئۆيىنى ئىجارىگە ئالالايدىغان كىشىلەرگە غەمخورلۇق قىلىدىغان قىلىش كېرەك.»(122)

كاپىتالىستىك ھەققانىيەتكە ئاپىرىن! يەر ئىگىسى، ئۆي ئىگىسى ۋە ئوقەتچىلەرنىڭ مال-مۈلكى «ياخشىلاش» ئېلىپ بېرىلغانلىقى، يەنى تۆمۈريول، يېڭى كوچىلارنى ياساش قاتارلىق ئىشلار سەۋەبىدىن ئېلىپ ئىشلىتىلگەندە، يېتەرلىك تۆلەمگە ئېرىشىپلا قالماي، ئۇلار يەنە ئامالسىز «نەپسىنى يىغىۋالغان»لىقى ئۈچۈن تەسەللىي سۈپىتىدە خۇدانىڭ قىسمىتى ۋە ئىنسان قانۇنلىرى بويىچە، بۇنىڭدىن باشقا يەنە چوڭ مەنپەئەتكە ئېرىشىدۇ. ۋەھالەنكى ئىشچىلار ۋە بالا-چاقىلىرى بارلىق ئۆي بىساتلىرى بىلەن قوشۇلۇپ كوچىغا ھەيدىلىدۇ، ناۋادا ئۇلار شەھەر ئىشلىرى دائىرىلىرى شەھەر تەرتىپىنى ساقلاۋاتقان رايونلارغا كۆپلەپ يىغىلىۋالسا، ئۇلارغا سەھىيە ساقچىلىرىمۇ كۈن بەرمەيدۇ!

(122) «ئاممۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى، 89-بەت.

19-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا، ئەنگلىيىدە لوندوندىن باشقا 100 مىڭدەك نوپۇس بار شەھەر يوق ئىدى. پەقەت بەش شەھەردىلا نوپۇس 50 مىڭدىن ئاشاتتى. ھازىر نوپۇسى 50 مىڭدىن ئاشقان شەھەر 28گە باردى.

«بۇ خىل ئۆزگىرىشنىڭ نەتىجىسىدە، شەھەر نوپۇسى كۆپلەپ ئېشىپلا قالماستىن، ئەسلىدە نوپۇسى زىچراق كىچىك شەھەرلەرمۇ ھازىر مەركەز بولۇپ قالدى، ئەتراپىغا نۇرغۇن ئىمارەتلەر سېلىنىدى، بۇنىڭ بىلەن ساپ ھاۋا كىرگىدەك يېرىمۇ قالمىدى. بۇ جاي ھازىر بايلارنىڭ ھوزۇرىغا ياقماي قالغاچقا، ئۇلار كۆڭلىگە ياقىدىغان شەھەر سىرتىغا كۆچۈپ كەتتى. بۇ بايلارنىڭ چوڭ ئۆيلىرىدە ھەربىر ئائىلە بىر ئېغىز ئۆيگە ئورۇنلاشتى، يەنە تېخى شۇ ئۆيگە ئۆي ئىجارىگە ئالغۇچىنىمۇ ئولتۇرغۇزدى. شۇنداق قىلىپ، ئاھالىلەر ئۆزلىرىگە ئاتاپ سېلىنمىغان، ئۇلارغا تامامەن ماس كەلمەيدىغان، چوڭلارنى چۈشكۈنلەشتۈرىدىغان، بالىلار ئۈچۈن ھالاكەتلىك بولغان ئۆيلەردە قىستىلىپ ئولتۇراقلاشتى.» (123)

بىر سانائەت شەھىرى ياكى سودا شەھىرىدە كاپىتال قانچە تېز جۇغلانسا، ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا بولىدىغان ئادەملەر شۇنچە تېز ئېقىپ كىرىدۇ، ئىشچىلارنى ئورۇنلاشتۇرىدىغان ۋاقىتلىق تۇرالغۇمۇ شۇنچە ناچار بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، مەھسۇلات مىقدارى ئۈزلۈكسىز ئېشىپ بېرىۋاتقان كۆمۈر-تۆمۈر كان رايونىنىڭ مەركىزى بولغان تائىن دەرياسى بويىدىكى نيۇكاستىل تۇرالغۇسى لوندوندىن قالسىلا ئىككىنچى ئورۇندىكى «تۇرالغۇ دوزىقى» ھېسابلىنىدۇ. ئۇ جايدا كىچىك بىر ئېغىزلىق ئۆيدە تۇرىدىغانلارنىڭ سانى 34 مىڭ كىشىدىن ئاز ئەمەس. نيۇكاستىل ۋە گاتېسخېئادتا يېقىندا جامائەت پاراۋانلىقىغا زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن نۇرغۇنلىغان ئۆيلەر ساقچىنىڭ بۇيرۇقى بىلەن چېقىپ تاشلاندى. لېكىن ئىجارەتنىڭ تەرەققىياتى ناھايىتى تېز بولۇپ، يېڭى ئۆيلەرنىڭ سېلىنىشى بولسا ئاستا ئىدى. شۇڭا، 1865-يىلى، شەھەر بۇرۇنقى ھەرقانداق

(123) «ئاممىۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى، 56-بەت.



ۋاقىتتىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ قىستىلىقىستاڭ بولۇپ كەتتى. ئىجارىگە بېرىدىغان بىرەر ئېغىز ئۆيمۇ چىقمايتتى. نيۇكاستىل كېزىك دوختۇرخانىسىنىڭ دوختۇرى ئېمبلتون مۇنداق دەيدۇ:

«شەك-شۈبھىسىزكى، كېسەللەرنىڭ قىستاڭچىلىقتا ياشاۋاتقانلىقى ۋە تۇرالغۇ جاينىڭ پاسكىنىلىقى كېزىك كېسىلىنىڭ داۋام قىلىشى ۋە تارقىلىشىغا سەۋەب بولغان. ئىشچىلارنىڭ ئۆيلىرى ئادەتتە چەت، ناچار كوچا ۋە ھويلىلاردا بولىدۇ. يورۇقلۇق، ھاۋا، ماكان ۋە پاكىزلىق جەھەتلەردىن ئالغاندا، ئۇ ھەقىقەتەنمۇ مۇكەممەل بولماسلىق ۋە پاسكىنىلىق تىپىغا كىرىدۇ، بۇ—ھەرقانداق بىر مەدەنىي دۆلەت ئۈچۈن ئۇيات ئىش. ئەرلەر، ئاياللار، بالىلار كەچتە بىر يەردە قىسىلىپ ياتىدۇ. ئەرلەرنىڭ كۈندۈزى ئىشلەيدىغانلىرى بىلەن كېچىدە ئىشلەيدىغانلىرى ئۆزئارا ئالمىشىپ، كارۋاتنىڭ ئارىمىنى قويمايدۇ. بۇ ئۆيلەرنىڭ سۇ بىلەن تەمىنلىنىشى ياخشى ئەمەس، ھاجەتخانىلىرى تېخىمۇ ناچار، پاسكىنا، ھاۋا ئۆتۈشمەيدۇ، شۇڭا ئۇ يەرلەر يۇقۇملۇق كېسەلنىڭ مەنبەسى بولۇپ قالغان.»(124)

مۇشۇنداق كەپىلەرنىڭ ھەپتىلىك ئىجارىسى 8 پېنستىن 3 شىللىڭغا ئۆسۈپ كەتكەن. دوختۇر خانتېر مۇنداق دەيدۇ:

«تائىن دەرياسى ۋادىسىدىكى نيۇكاستىل بۇنىڭ بىر مىسالىدۇر، ئۇ بىزنىڭ قېرىنداشلىرىمىز ئىچىدىكى ئەڭ مۇنەۋۋەر بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ ئۆي ۋە كوچىلارغا ئوخشاش تاشقى مۇھىتنىڭ تەسىرى بىلەن پۈتۈنلەي دېگۈدەك ياۋايىلىق ھالىتىگە قايتقانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.»(125).

كاپىتال ۋە ئەمگەكنىڭ كۆپلەپ ئېقىشى سەۋەبىدىن بىر سانائەت شەھىرىنىڭ تۇرالغۇ ئەھۋالى ھازىرچە بولغاندەك قىلغىنى بىلەن كېيىنچە ناچارلىشىپ كېتىدۇ. ياكى، شەھەر ئىشلىرى ئەمەلدارلىرى ئاخىر ئەڭ ناچار نۇقسانلارنى تۈگىتىشكە ھەرىكەت قىلىشىمۇ مۇمكىن. ۋەھالەنكى، كېيىملىرى جۇل-جۇل ئىرېلاندىيىلىكلەر ياكى نامراتلاشقان ئەنگلىيىلىك

(124) «ئاممىۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات»، 149-بەت.
(125) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 50-بەت.

يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى خۇددى چېكەتكىدەك قاپلاپ كېلىدۇ. كىشىلەر ئۇلارنى يەر ئاستىغا ياكى ئىسكىلاتلارغا مۇكۇپ قويىدۇ، ياكى ئىلگىرى ئىشچىلار ئۇچۇن تۈزۈلگەن ئۆي بولۇپ كېلىۋاتقان ئۆيلەرنى تونەككە ئايلاندۇرىدۇ، بۇ يەردە تونەيدىغانلار شۇنداق تېز ئالمىشىدىكى، خۇددى 30 يىللىق ئۇرۇش مەزگىلىدىكى لاگېرلارغا ئوخشاپ قالىدۇ. برادفورد بۇنىڭ مىسالىدۇر. ئۇ جايدىكى شەھەر ئىشلىرى دائىرىلىرىغا تەۋە چاكىنىلار شەھەر ئىسلاھاتى بىلەن شۇغۇللىنىۋاتىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، 1861-يىلى ئۇ يەردە ئادەم ئولتۇرمىغان يەنە 1751 كورپۇس بىنا بار. لېكىن ھازىر ئۇ يەردە تىجارەت يۈرۈشۈپ كەتتى — نېگىرلارنىڭ دوستى، مۆتىدىل لىبېرالىزمچى فائۇستېت ئەپەندى يېقىندا بۇ ھەقتە چىرايلىققىنا توختىلىپ ئۆتكەنىدى. تىجارەتنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، ئۇ جاي تەبىئىي ھالدا، ئۇدا داۋالغۇپ تۇرغان «زاپاس قوشۇن» ياكى «نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى» دولقۇنىدا غەرق بولىدۇ. دوختۇر خانتېر بىر سۇغۇرتا شىركىتى ۋاكالىتەن بېجىرگۈچى ئورنىدىن بىر جەدۋەلگە(126)

(126) برادفوردتىكى بىر ئىشچىلار سۇغۇرتىسى شىركىتىنىڭ ۋاكالىتەن بېجىرگۈچى ئورنىدىن ئېلىنغان جەدۋەل:

ۋولقان كوچىسى 122-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 16 ئادەم
لاملى كوچىسى 13-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 11 ئادەم
بائۇئېر كوچىسى 41-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 11 ئادەم
پورتلاند كوچىسى 112-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 10 ئادەم
خاردى كوچىسى 17-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 10 ئادەم
شىمالىي كوچا 18-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 16 ئادەم
شىمالىي كوچا 17-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 13 ئادەم
ۋايمېر كوچىسى 19-نومۇر ........ 1 ئېغىز، قۇرامىغا يەتكەن 8 ئادەم
جوئۇيېت كوچىسى 56-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 12 ئادەم
جورج كوچىسى 150-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 3 ئائىلە
رايفل مەيدانى مېرى دەرۋازىسى 11-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 11 ئادەم
مارشال كوچىسى 28-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 10 ئادەم



ئېرىشكەن، جەدۋەلدە خاتىرلەنگەن كىشىنى يىرگەندۇرىدىغان بۇ يەر ئاستى ئۆيلەر ۋە كىچىك ئۆيلەردە تۇرغانلارنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى كىرىمى بىرقەدەر كۆپرەك ئىشچىلار ئىدى. ئۇلار ناۋادا ياخشىراق ئۆي چىقىپ قالسا ئىجارىگە ئالىمىز، دەيدۇ. مۆتىدىل لىبېرالىزمچى پارلامېنت ئەزاسى فائۇستېت ئەركىن سودىنىڭ ھىممىتى ئۇچۇن، برادفوردتىكى نەپىس يۇڭ توقۇمىچىلىق تىجارىتى قىلىدىغان چوڭ سودىگەرلەرنىڭ پايدا ئېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ خۇشاللىق ياشلىرىنى تۆكۈۋاتقىنىدا، ئىشچىلار چوڭدىن كىچىككىچە زەئىپلىشىپ، كېسەل گىردابىغا بېرىپ قالغانىدى. برادفورد كەمبەغەللەر شىپاخانىسىدىكى دوختۇر بېلل ئۆزىنىڭ 1865-يىل 9-ئاينىڭ 5-كۈنىدىكى دوكلاتىدا، ئۇنىڭ تەۋەلىكىدە، كېزىك كېسىلىگە گىرىپتار بولغانلارنىڭ كىشىنى چۆچۈتىدىغان ئۆلۈش نىسبىتىنى ئۇلارنىڭ تۇرالغۇ شارائىتى كەلتۈرۈپ چىقارغان دېگەن. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

«1500 كۇب فۇت كېلىدىغان يەر ئاستى ئۆيدە 10 ئادەم تۇرىدۇ… ۋىنسېنت كوچىسى،

مارشال كوچىسى 49-نومۇر ........ 3 ئېغىز، 3 ئائىلە
جورج كوچىسى 128-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 18 ئادەم
جورج كوچىسى 130-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 16 ئادەم
ئېدۋارد كوچىسى 4-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 17 ئادەم
[جورج كوچىسى 49-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 2 ئائىلە]
ئورك كوچىسى 34-نومۇر ........ 1 ئېغىز، 2 ئائىلە
سولت كوچىسى ........ 2 ئېغىز، 26 ئادەم

يەر ئاستى ئۆيلەر

رېدژېنت مەيدانى ........ 1 يەرئاستى، 8 ئادەم
ئېيكر كوچىسى ........ 1 يەرئاستى، 7 ئادەم
روبېرتس كوچىسى 33-نومۇر ........ 1 يەرئاستى، 7 ئادەم
پرېتسترت كەينى كوچىسى (مىسكەرچىلىك ئورنى ) ........ 1 يەرئاستى، 7 ئادەم
ئېبېنىزېر كوچىسى27-نومۇر ........ 1 يەرئاستى، 6 ئادەم
(«ئاممىۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات»، 1866-يىل لوندون نەشرى، 111-بەت.)

گرىن-ئېپىرىلىس مەيدانى ۋە لىسىدا 223 كورپۇس ئۆيدە 1450 ئادەم تۇرىدۇ، ئەمما ئاران 435 ئورۇن-كۆرپە ۋە 36 ھاجەتخانىلا بار… مېنىڭ ئورۇن-كۆرپە دېگىنىم بىرەر پارچە پاسكىنا لاتا-پۇتا ياكى ئازغىنا رەندە قىرىندىلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ھەربىر ئورۇن-كۆرپىدە ئوتتۇرىچە 3.3 ئادەم، بەزىلىرىدە ھەتتا 5—6 ئادەم ئۇخلايدۇ. نۇرغۇنلىرىنىڭ ئورۇن-كۆرپىسى بولمىغاچقا كىيىمى بىلەنلا تاقىر يەردە ئۇخلايدۇ، ياش يىگىت-قىزلار، توي قىلغانلىرى ۋە توي قىلمىغانلىرىنىڭ ھەممىسى ئارىلاش ئۇخلايدۇ. بۇ ئۆيلەرنىڭ تەسكەي، زەي، پاسكىنا، سىسىق كەپە ئىكەنلىكىنى ۋە ئادەم تۇرۇشقا مۇتلەق لايىق ئەمەسلىكىنى سۆزلەپ ئۆتۈشنىڭ ھاجىتى بارمۇ؟ بۇ جاي—كېسەل كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ۋە ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدىغان مەركەز بولۇپ قالدى. بۇ خىل زەھەرلىكنىڭ ئارىمىزدا تارقىلىشىغا بىپەرۋالىق قىلىۋاتقان، ھال-ئوقىتى ياخشى كىشىلەرمۇ بۇنىڭ زىيىنىغا ئۇچرىماي قالمايدۇ.»(127)

برىستول شەھىرى تۇرالغۇ شارائىتىنىڭ ناچارلىقى جەھەتتە لوندوندىن كېيىن ئۈچىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

«ياۋروپادا ئەڭ باي شەھەرلەرنىڭ بىرى بولغان بۇ جايدا نامراتلىق ۋە تۇرالغۇنىڭ ناچارلىقىمۇ ناھايىتى ئېغىر.»(128)

## (c) ئاقما نوپۇس

ئەمدى يېزىدىن كېلىپ كۆپىنچىسى سانائەت ساھەسىدە ئىشلەيدىغان ئاھالە تەبىقىسىنى تەكشۈرۈپ كۆرەيلى. ئۇلار كاپىتالنىڭ ئېھتىياجىغا قاراپ بەزىدە بۇ جايغا، بەزىدە ئۇ جايغا ئەۋەتىلىپ تۇرىدىغان كاپىتالنىڭ يېنىك قوراللانغان پىيادە ئەسكىرى. ئۇلار يۈرۈش قىلمىغاندا، «دالىدا تۈنەيدۇ». بۇنداق ئاقما ئەمگەكچىلەر تۈرلۈك بىنا قۇرۇلۇشلىرى ۋە سۇ چىقىرىۋېتىش قۇرۇلۇشى، خىش قۇيۇش، ھاك كۆيدۈرۈش، تۆمۈريول ياساش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش قۇرۇلۇشلاردا

(127) «ئاممۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى، 114-بەت.
(128) «ئاممۋى سەھىيە. 8-نومۇرلۇق دوكلات» 1866-يىل لوندون نەشرى، 50-بەت.



ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئاقما يۇقۇملۇق كېسەل كالونىيىسى بولۇپ، ئۇلار جايلاشقان يەر ئەتراپىدىكى ھەممە يەرگە چېچەك، كېزىك، خولېرا، سكارلاتىنا قاتارلىق كېسەللىكلەرنى تارقىتىدۇ.(129) تۆمۈر يولغا ئوخشاش ناھايىتى كۆپ كاپىتال تەلەپ قىلىدىغان كارخانىلاردا، كارخانا خوجايىنلىرى ئادەتتە، ئۆزلىرىنىڭ ئىشچى قوشۇنىغا ياغاچ كەپىگە ئوخشاش تۇرالغۇلارنى ياساپ بېرىدۇ. بۇنداق ۋاقىتلىق تۇرالغۇلارنىڭ ھېچقانداق تازىلىق ئەسلىھەلىرى بولمايدۇ، يەرلىك دائىرىلەرنىڭ نازارىتىنى قوبۇل قىلمايدۇ، ھۆددىگەر بۇنىڭدىن ناھايىتى نۇرغۇن پايدا ئالىدۇ، ئۇلار ئىشچىلارنى ھەم سانائەت ئەسكىرى، ھەم ئۆي ئىجارە ئالغۇچى قاتارىدا قوش ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدۇ. ياغاچ كەپىلەرنىڭ ئىچىدە بىردىن، ئىككىدىن، ئۈچتىن كامار بولىدۇ، يەر كولىغۇچىلارغا ئوخشاش ياتقۇچىلار كامار سانىغا قاراپ ھەر ھەپتىسىگە ئايرىم-ئايرىم 2 شىللىڭ، 3 شىللىڭ ياكى 4 شىللىڭ ئۆي ئىجارىسى تۆلەيدۇ.(130) بۇنىڭغا بىرلا مىسال كۇپايە قىلىدۇ. سايمون دوختۇرنىڭ دوكلاتىغا ئاساسلانغاندا، 1864-يىل 9-ئايدا، ئىچكى ئىشلار ۋەزىرى سېر جورج گرېي سېۋېنوكس رايونىنىڭ تازىلىق باشقۇرۇش كومىتېتىنىڭ رەئىسىدىن تۆۋەندىكىدەك پاش قىلىش دوكلاتىنى تاپشۇرۇۋالغانىكەن:

«بۇنىڭدىن 12 ئاي ئىلگىرى، ۋەخپىگە بېرىلگەن بۇ رايونلاردا چېچەكنىڭ نېمىلىكىنى ھېچكىم بىلمەيتتى. ئۇنىڭدىن بىرئاز ئىلگىرى، ليۇئىشېمدىن تېنبرىدجىغا بارىدىغان تۆمۈريول قۇرۇلۇشى باشلانغانىدى. بۇنىڭدىن باشقا، ئاساسلىق قۇرۇلۇش مۇشۇ شەھەر ئەتراپىدا ئېلىپ بېرىلغاچقا، قۇرۇلۇش شتابىمۇ مۇشۇ جايدا ئىدى. شۇنىڭ بىلەن نۇرغۇنلىغان كىشىلەر بۇ يەردە ئىشقا ئورۇنلاشتى. ھەممىيلەن كىچىك ئۆيلەرگە پاتمىغاچقا، ھۆددىگەر جېي ئەپەندى تۆمۈريول بويلاپ ھەرقايسى قۇرۇلۇش جايلىرىدا ئىشچىلارغا كەپە ياساپ بېرىشنى تاپىلىدى. بۇ كەپىلەرنىڭ شامال ئۆتۈشىدىغان يېرى يوق، سۇ چىقىرىۋېتىدىغان يېرىمۇ يوق، ئۇنىڭ ئۈستىگە ناھايىتى

(129) «ئاممۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىل لوندون نەشرى، 18-بەت.
(130) «ئاممۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات» 1865-يىل لوندون نەشرى، 165-بەت.

قىستاڭ ئىدى، چۈنكى ھەر بىرەيلەن ئۆيىدە قانچە ئادەم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، يەنە كېلىپ ھەربىر كىچىك كەپىنىڭ پەقەت ئىككى ئىغىزلا ئۆيى بولسىمۇ، چوقۇم يەنە باشقىلارنىمۇ يېتىشقا قوبۇل قىلىشى كېرەك ئىدى. بىز تاپشۇرۇۋالغان دوختۇرنىڭ دوكلاتىدىن قارىغاندا، نەتىجىدە بۇ بىچارىلەر كېچىسى دېرىزىگە يېقىن سېسىق سۇنىڭ ۋە ھاجەتخانىدىن چىققان كېسەل تارقىتىدىغان پۇراقتىن قېچىپ، ئۆلۈش خەۋپى بولسىمۇ، دىماقلىرىنى ئامالسىز ئېتىۋالىدىكەن. ئاخىر، ئاشۇ كىچىك كەپىلەرنى كۆرۈش پۇرسىتىگە ئېرىشكەن بىر دوختۇر كومىتېتىمىزغا ئەرز قىلدى. ئۇ دوختۇر تولىمۇ ئېغىر تەلەپپۇزدا ئاتالمىش بۇ تۇرالغۇلارنىڭ ئەھۋالىنى بايان قىلىپ ئۆتتى، ئۇ ئەگەر سەھىيە جەھەتتىن ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرىنى قوللانمىغاندا، ناھايىتى ئېغىر ئاقىۋەتنىڭ كېلىپ چىقىدىغانلىقىدىن ئەندىشە قىلىدىكەن. ئالاھەزەل بىر يىل ئىلگىرى، يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان جىبى ئۇ ياللىغان كىشىلەر يۇقۇملۇق كېسەلگە گىرىپتار بولغاندا، ئۇنى ئايرىپ داۋالاش ئۈچۈن بىر ئېغىز ئۆي ئورۇنلاشتۇرۇشقا ۋەدە بەرگەنىدى. بۇ يىل 7-ئاينىڭ ئاخىرى، ئۇ قايتا مۇشۇ ۋەدىنى بەردى، لېكىن كېيىن نەچچەيلەنگە چېچەك چىقىپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىككەيلەن ئۆلگەن بولسىمۇ، ئۇ يەنىلا ئۆزىنىڭ ۋەدىسىنى ئادا قىلىشقا ھېچقانداق تەدبىر قوللانمىدى. 9-ئاينىڭ 9-كۈنى دوختۇر كىلسون ماڭا دوكلات قىلىپ، ئاشۇ كەپىلەردە يەنە نەچچەيلەنگە چېچەك چىققانلىقىنى دەپ كېلىپ، ئۇ جايدىكى ئەھۋالنى ناھايىتى قورقۇنۇچلۇق قىلىپ تەسۋىرلىدى. مەن جانابلىرى(ۋەزىر)غا مانا شۇنى تولۇقلاپ دوكلات قىلىمەن. بىزنىڭ ۋەخپە رايونىمىزدا بىر ئايرىم كېسەلخانا، يەنى مۇشۇ مەھەللىدىكى يۇقۇملۇق كېسەل بىمارلىرىنى قوبۇل قىلىدىغان ئورۇن قۇرۇلدى. نەچچە ئايدىن بۇيان، بۇ كېسەلخانىغا بىمارلار توشۇپ كېتىۋاتىدۇ. بىر ئائىلىدە بەش بالا چېچەك ۋە كېزىكتىن ئۆلۈپ كېتىپتۇ. بۇ يىل 4-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن 9-ئاينىڭ 1-كۈنىگىچە، چېچەكتىن ئۆلگەنلەر ئۇندىن كام ئەمەسكەن، بۇنىڭ ئىچىدىكى تۆتەيلەن يۇقۇملۇق كېسەل مەنبەسى دەپ ئاتالغان ئاشۇ كىچىك كەپىلەردە ئۆلگەن. ئاپەتكە ئۇچرىغان ئائىلە تاۋابىئاتلىرى مەخپىيەتلىكنى بەك قاتتىق ساقلايدىغان بولغاچقا، بىمارلارنىڭ سانىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈشكە ئامال يوق ئىكەن.»(131)

(131) «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات»، 1865-يىل لوندون نەشرى، 18-بەت. چېپىل ئانلىي فىرت بىرلەشمە ۋەخپە رايونىدىكى كەمبەغەللەر نازارەتچىسى مەركىزىي رويخەت ئىدارىسىنىڭ باشلىقىغا[370] بەرگەن دوكلاتىدا مۇنداق دېگەن: «داۋخولزدا چوڭ بىر ھالكىتاش دۆۋىسىدە نۇرغۇن كىچىك غارلار ياسالغان. بۇ غارلاردا يەر كولىغۇچى ئىشچىلار ۋە تۆمۈريول ياساشقا ياللاپ كېلىنگەن باشقا ئىشچىلار تۇرىدۇ، ئۇنىڭ ئىچى تار، نەم، سۇ چىقىرىش ئورنى، يا ھاجەتخانىسى يوق. تورۇسىدا بىر كىچىك تۆشۈك تېشىپ ئىس چىقارغاندىن باشقا، ھېچقانداق شامال ئۆتۈشىدىغان يېرى يوق. بۇ يەردە چېچەك يامراپ كېتىپ، نەچچەيلەن (مۇشۇ غاردا تۇرىدىغانلار) ئۆلۈپ كېتىپتۇ.»(يۇقىرىقىغا ئوخشاش، ئىزاھات 2)



كۆمۈر كېنى شۇنىڭدەك باشقا كانلاردا ئىشلەيدىغان ئىشچىلار برىتانىيە پرولېتارلىرى ئىچىدىكى دارامىتى ئەڭ ياخشى ئىشچىلار. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى قانداق بەدەل تۆلەپ ئالىدىغانلىقى ئۈستىدە، ئالدىدا تونۇشتۇرۇپ ئۆتتۇق.(132) بۇ يەردە مەن ئۇلارنىڭ تۇرالغۇ ئەھۋالى ئۈستىدە ئازراق توختىلىپ ئۆتىمەن. كان ئاچقۇچىلار ئۇلار كاننىڭ ئىگىلىرىدىن بولسۇن، ياكى ئىجارىگە ئالغۇچىلاردىن بولسۇن، ئادەتتە ئۆزلىرىنىڭ ئىشچىلىرى ئۈچۈن مەلۇم ساندىكى كىچىك ئۆيلەرنى سېلىپ بېرىدۇ. ئىشچىلار بولسا كىچىك ئۆي ۋە يېقىلغۇ كۆمۈرگە «ھەقسىز» ئېرىشىدۇ، يەنى ئاشۇ ئۆي ۋە كۆمۈر ئىش ھەققى تەركىبىدىكى ماددىي بۇيۇم ئارقىلىق تۆلىنىدىغان قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇ چارە بىلەن ئورۇنلاشتۇرۇلمىغانلارغا يىلىغا 4 فوند ستېرلىڭ تۆلەم بېرىلىدۇ. كان رايونى ناھايىتى تېزلا تۇركۈملەپ ئاھالىلەرنى جەلپ قىلىدۇ، ئۇلار بۇرۇنقى كان ئىشچىلىرى ۋە شۇ ئەتراپتا تۇرىدىغان قول سانائەتچىلەر ۋە كىچىك دۇكانچىلار ئىدى. بۇ يەردىمۇ نوپۇسى زىچ باشقا بارلىق جايلارغا ئوخشاشلا يەر ئىجارىسى ناھايىتى يۇقىرى ئىدى. شۇڭا، كان ئېچىش خوجايىنى كان قۇدۇقلىرى ئەتراپىدىكى كىچىككىنە قۇرۇلۇش ئۇچاستىكىلىرىدا، ئىشچىلار ۋە ئىشچىلار ئائىلىسىدىكىلەرنى ئورۇنلاشتۇرغىلى بولىدىغان يېتەرلىك كىچىك ئۆيلەردىن مۇمكىنقەدەر كۆپرەك سالىدۇ. شۇ ئەتراپتا يېڭى كان ئېچىلسا ياكى كونا كاننى قايتا ئاچقاندا يەنىمۇ قىستاڭچىلىق بولۇپ كېتىدۇ. كىچىك ئۆيلەرنى سالغاندا، بىردىنبىر نەزەرگە ئېلىنىدىغىنى شۇكى،

(132) 460-بەتتە ۋە كېيىنكى نەچچە بەتتە① نەقىل كەلتۈرۈلگەن تەپسىلىي ماتېرىيال ئاساسلىقى كۆمۈر كان ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى. مىتال كانلىرىدىكى تېخىمۇ قەبىھ ئەھۋال توغرىسىدا، خان جەمەتى كومىتېتىنىڭ 1864 -يىلدىكى سەممىي دوكلاتىغا قاراڭ.

① مۇشۇ تومنىڭ 920ـ931ـ بەتلىرى. ــتۈزگۈچىدىن

كاپىتالىست زوْرۇر بولمىغان نەق پۇل خەجلەشتىن قەتئىي «ئۆزىنى تارتىدۇ». دوختۇر يۇلىئان خانتېر مۇنداق دېگەن:

«نورسۇمبېرلاند ۋە دۇرام كانلىرىدىكى ئىشچىلار ۋە باشقا ئىشچىلارنىڭ تۇرالغۇسى، ئومۇمەن ئالغاندا، بەلكىم ئەنگلىيە بويىچە—مونمۇستىكى ۋىلايىتى شۇنىڭغا ئوخشاش بەزى رايونلاردىن باشقا—زور كۆلەمدە قۇرۇلغان ئەڭ ناچار ۋە ئەڭ قىممەت ئۆيلەردۇر. ئەڭ يامان يېرى شۇكى، نۇرغۇن ئادەم بىر ئۆيدە قىستىلىپ ياشايدۇ؛ كىچىككىنە قۇرۇلۇش ئۇچاستكىلىرىدا نۇرغۇن ئۆيلەر قالايمىقان سېلىنغان؛ سۇ يېتىشمەيدۇ ھەمدە ھاجەتخانا بولمايدۇ؛ دائىم ئۆي ئۈستىگە ئۆي سېلىش ياكى ئۆيلەرنى نەچچىگە بۆلۈش ئۇسۇلى قوللىنىلىدۇ (نەتىجىدە ھەر خىل كىچىك ئۆيلەر ئۈستى-ئۈستىلەپ سېلىنىدۇ…) كارخانىچىلار پۈتكۈل كۆچمەنلەرنى ئولتۇراقلاشقانلار دەپ قارىماي، بەلكى دالىدا تۈنەيدىغانلار، دەپ ھېسابلايدۇ.»(133)

دوختۇر ستىۋېنس مۇنداق دەيدۇ:

«مەن بۇيرۇققا بىنائەن، دۇرام بىرلەشمە ۋەخپە رايونىدىكى چوڭ كان-قىشلاقلىرىنىڭ زور كۆپ قىسمىنى كۆزدىن كەچۈرۈپ چىقتىم… ناھايىتى ئازراقىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، شۇنداق دېگىلى بولىدۇكى، ھېچقانداق قىشلاق ئاھالىنىڭ ساغلاملىقىغا كاپالەتلىك قىلىدىغان ھېچقانداق تەدبىر قوللانمىغان…… بارلىق كان ئىشچىلىرى كاننى ئىجارىگە ئالغۇچى ياكى كان خوجايىنى بىلەن تۈزۈشكەن 12 ئايلىق توختامغا باغلىنىپ («bound» سۆزى بىلەن bondage [بېقىندى①] سۆزى ئوخشاش بولۇپ، يانچىلىق تۈزۈمى دەۋرىدىكى سۆز) قالغان. ئىشچىلار ئازراقلا رازى بولمىسا، ياكى ئىشچىلار نازارەتچىسىنى رەنجىتىپ قويسا، ئىشچىلار نازارەتچىسى نازارەت دەپتىرىدە ئۇ ئىشچىنىڭ ئىسمى ئاستىغا بەلگە قويۇپ ياكى ئىزاھلاپ قويىدۇ-دە، يېڭى يىللىق توختام پۈتۈشىدىغان چاغدا، ئۇلارنى ئىشتىن بوشىتىدۇ… مېنىڭچە، نويۇس زىچ ئولتۇراقلاشقان بۇ رايوندا يۈرگۈزۈلۈۋاتقان ناتۇرال مائاش تۈزۈمىدىنمۇ② ناچار ناتۇرال مائاش تۈزۈمىنى باشقا ھېچقانداق جايدا ئۇچراتقىلى بولمايدۇ. ئىشچىلار يۇقۇملۇق كېسەلنىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدىغان تۇرالغۇنى مائاشىنىڭ بىر قىسمى قاتارىدا قوبۇل قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. ئۇلاردا ھېچقانداق ئامال

(133) «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات»، 1865-يىل لوندون نەشرى، 180-، 182-بەتلەر.

① مۇشۇ تومنىڭ 1067-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 325-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



يوق. مەيلى قايسى جەھەتتىن بولمىسۇن، ئۇ ھامان بىر يانچى. ئۇنىڭغا بەلكىم ئۇنىڭ مۈلۈكدارىدىن باشقا بىرسى ياردەم بېرەلمىسە كېرەك. لېكىن مۈلۈكدارىنىڭ ئالدى بىلەن ئويلايدىغىنى ئۆزىنىڭ كىرىم-چىقىم جەدۋىلى، ئۇنىڭ نەتىجىسىنى بۇنىڭدىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. مۈلۈكدار ئىشچىلارنى يەنە سۇ بىلەن تەمىنلەيدۇ. سۇ بىلەن تەمىنلەش ياخشى بولسۇن، ياكى ناچار بولسۇن، سۇ بولسۇن، ياكى بولمىسۇن، ئىشچىلار ئۇنىڭغا پۇل تۆلەيدۇ، ياكى مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئىش ھەققىدىن تۇتۇپ قېلىنىدۇ.» (134)

«جامائەت پىكرى» ياكى ھەتتا سەھىيە ساقچىسى بىلەن توقۇنۇشۇپ قالغاندا، كاپىتال ئەيمەنمەستىن ئىشچىلارنىڭ ئامالسىز ئىشلەيدىغان ۋە ياتىدىغان، ھەم خەتەرلىك، ھەم خورلۇق شارائىتىنى «ئاقلايدۇ»، بۇنى ئىشچىلارنى تېخىمۇ پايدا يەتكۈزۈش ئاساسىدىكى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى دەپ قارايدۇ. كاپىتال زاۋۇتتىكى خەتەرلىك ماشىنىلاردا مۇداپىئە ئەسلىھەلىرىنى ئورۇنلاشتۇرۇشنى رەت قىلغاندا، كانلاردا شامال ئۆتتۈشتۈرىدىغان ئۈسكۈنىلەرنى ئورۇنلاشتۇرۇشنى ۋە بىخەتەرلىك تەدبىرلىرىنى قوللىنىشنى رەت قىلغاندا، مۇشۇلاردىن پەرھىز تۇتقاندا، شۇنداق دەيدۇ. كاپىتال كان ئىشچىلىرىنىڭ تۇرالغۇسى جەھەتتىمۇ مۇشۇنداق دەيدۇ. مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ تىببىي ئەمەلدارى دوختۇر سايمون ئۆزىنىڭ رەسمىي دوكلاتىدا مۇنداق دېگەن:

«كىشىلەر ناچار ئۆي ئەسلىھەلىرى ئۈچۈن گەپ قىلىپ مۇنداق دەيدۇ، كان ئادەتتە ئىجارە شەكلىدە ئېچىلىدۇ؛ ئىجارە توختام مۇددىتى قىسقا (كۆمۈر كانلىرى كۆپىنچە 21 يىل بولىدۇ)، شۇڭا كاننى ئىجارىگە ئالغۇچى كارخانىغا قوبۇل قىلىنغان ئىشچىلار، قول سانائەتچى قاتارلىقلارنى ياخشى ئۆي ئەسلىھەلىرى بىلەن تەمىنلەش ئەرزىمەيدۇ؛ ئىجارىگە ئالغۇچى ئۆزى بۇ جەھەتتە سېخىيلىق قىلاي دېگىنى بىلەن، خوجايىنمۇ ئۇنى بۇ خىيالدىن ياندۇرۇۋېتىدۇ. يەر يۈزىدە راھەت ئولتۇرغىدەك قىشلاقلارنى قۇرۇپ، يەر ئاستى بايلىقىنى ئاچىدىغان كان ئىشچىلىرىنىڭ

(134) «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات»، 1865-يىل لوندون نەشرى، 515-، 517-بەتلەر.

تۇرۇشى ئۈچۈن بەرگەندە، ئۇ بۇ خىل ئىمتىيازنى دەرھال ئىشقا سېلىپ، پەۋقۇلئاددە ئۇستىلىمە يەر ئىجارىسى ئالىدۇ. چەكلەش بۇيرۇقى خاراكتېرلىك بۇ باھا، بىۋاسىتە چەكلەش بۇيرۇقى بولمىسىمۇ، ئۆينى ياخشىراق سېلىشنى ئويلاۋاتقان باشقا كىشىلەرنىمۇ قورقۇتۇپ قاچۇرۇۋېتىدۇ... بۇنداق ئاقلاشنىڭ قىممىتى ئۈستىدە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ مۇلاھىزە قىلىشنى خالىمايمەن، ئولتۇرغىدەك ئۆي سېلىش ئۈچۈن كېتىدىغان ئۇستىلىمە خىراجەتنى زادى كىم ئۈستىگە ئالىدىغانلىقى، خوجايىنمۇ، كان ئىجارىگە ئالغۇچىمۇ، ئىشچىلارمۇ ياكى ئاما ئۈستىگە ئالىدىغانلىقى ئۈستىدىمۇ مۇلاھىزە قىلىشنى خالىمايمەن... لېكىن، تۆۋەندە قوشۇمچە قىلىنغان دوكلات <خانتېر، ستىۋېنس قاتارلىق دوختۇرلارنىڭ دوكلاتى>دا پاش قىلىنغان شەرمەندە پاكىتلارغا نىسبەتەن، چوقۇم تۈزىتىش چارىسى قوللىنىش كېرەك ... يەر ئىگىدارلىق ھوقۇقى جەمئىيەتتە ناھايىتى زور ئادىلسىزلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشقا ئىشلىتىلىۋاتىدۇ. خوجايىن كان مۈلۈكدارى سالاھىيىتى بىلەن سانائەت كۆچمەنلىرى قوشۇننى ئۆزىنىڭ يېرىگە يىغىپ ئەمگەككە سالىدۇ، ئاندىن يەنە يەر مۈلۈكدارى سالاھىيىتى بىلەن يىغىپ كەلگەن ئىشچىلارنى تۇرمۇشتا كەم بولسا بولمايدىغان لايىق تۇرالغۇ تاپالمايدىغان قىلىپ قويىدۇ. كان ئىجارىگە ئالغۇچى <كاپىتالىستىك كان ئاچقۇچىلار> سودىدىكى بۇ خىل تەقسىماتقا ھېچقانداق پۇل مەنپەئەت تەلىپى بولمىغانلىقى ئۈچۈن قارشى تۇرمايدۇ، چۈنكى ئۇلار شۇنى ئوچۇق بىلىدۇكى، خوجايىننىڭ شەرتى قاتتىق بولسىمۇ، ئۇنىڭ نەتىجىسىنى ئۇ ئۈستىگە ئالمايدۇ؛ ۋەھالەنكى بۇنى ئۈستىگە ئالىدىغان ئىشچىلار كۆپ تەربىيە ئالمىغان، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ سەھىيە ھوقۇقىدىن بەھرىمەن بولىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ؛ تولىمۇ قەبىھ تۇرالغۇ شارائىتى بولسۇن، ياكى ئىچىدىغان سۇ قانچىلىك پاسكىنا بولسۇن، ئەسلا ئىش تاشلاش كۆرۈلۈپ باقمىغان.»(135)

## (d) كرىزىسنىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەڭ كۆپ ئىش ھەققى ئالىدىغان قىسمىغا بولغان تەسىرى

ھەقىقىي يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئۈستىدە توختىلىشتىن ئىلگىرى، مەن يەنە بىر مىسال كەلتۈرۈپ، كرىزىسنىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەڭ كۆپ ئىش ھەققى ئالىدىغان قىسمى يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىگە قانداق تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمەن. ئېسىمىزدىكى، 1857ـيىلى چوڭ بىر كرىزىس يۈز بەردى—سانائەت دەۋرى ھەر قېتىمدا مۇشۇنداق كرىزىس بىلەن

(135) «ئاممىۋى سەھىيە. 7ـنومۇرلۇق دوكلات» 1865ـيىل لوندون نەشرى، 16ـبەت.



ئاخىرلىشىدۇ. كېيىنكى دەۋر 1866ـيىلى يېتىپ كەلدى. پاختا قەھەتچىلىكى نۇرغۇن كاپىتالنى ئادەتتىكى مەبلەغ سېلىش ساھەسىدىن پۇل بازىرى چوڭ مەركىزىگە يۆتكىدى، بۇ قېتىمقى كرىزىس ھەقىقىي زاۋۇت رايونلىرىدا ئانچە چوڭ بولمىدى، شۇڭا ئاساسلىقى پۇل مۇئامىلە خاراكتېرىنى ئالدى. بۇ قېتىمقى كرىزىس 1866ـيىلى 5ـئايدا پارتلىدى، لوندوندىكى بىر بانكىنىڭ ۋەيران بولغانلىقى بۇ كرىزىستىن دېرەك بەردى، بۇ بانكىغا ئۇلۇشۇپلا، پۇل مۇئامىلىدە ئالدامچىلىق قىلغان سانسىز شىركەتلەر ۋەيران بولدى. بالاـقازاغا ئۇچرىغىنى لوندوندىكى يىرىك ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ بىرى بولغان كېمىسازلىق كەسپى بولدى. بۇ ساھەنىڭ چوڭ سودىگەرلىرى بولسا، گۈللەنگەن مەزگىلدە چېكىدىن ئاشۇرۇپ ئارتۇقچە ئىشلەپچىقىرىپلا قالماي، بەلكى ئۇلار كرىدىت مەنبەسى ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ، دەپ ھېسابلاپ، كۆپ مىقداردا مال تەمىنلەش توختاملىرىنى قوبۇل قىلدى. ھازىر، قورقۇنۇچلۇق ئەكس تەسىر يۈز بەردى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھازىرغا قەدەر، 1867ـيىل 3ـئاينىڭ ئاخىرىغىچە، لوندوندىكى باشقا سانائەت تارماقلىرىدا(136) داۋاملىق يۈز

(136) «لوندوندىكى زور بىر تۈركۈم كەمبەغەللەر ئاچ قېلىۋاتىدۇ!... يېقىنقى نەچچە كۈندىن بۇيان، لوندوندىكى تاملارغا چوڭ ھەجىملىك پلاكاتلار چاپلانغان بولۇپ، ئۇنىڭدا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك تۆۋەندىكى جۈملىلەر يېزىلغان: «سېمىز بۇقىلار! ئاچ قالغانلار! سېمىز بۇقىلار ئۆزلىرىنىڭ خرۇستال ئوردىسىدىن چىقىپ، ھەشەمەتلىك تۇرالغۇلاردىكى پۇلدارلارنى سەمرىتكىلى كەلدى، ۋەھالەنكى ئاچ قالغانلار بولسا ئۆزلىرىنىڭ ئۆڭكۈرلىرىدە پاجىئەلىك ئۆلۈپ كېتىۋاتىدۇ.» مۇشۇنداق دەھشەتلىك سۆزلەر يېزىلغان پلاكاتلار ئۈزۈلۈكسىز چاپلىنىپ تۇردى. ھازىرلا يېرتىپ تاشلانسا ياكى ئۈستىگە چاپلانسا، ئوخشاش يەرگە يەنە شۇنىڭغا ئوخشاش كۆزگە روشەن چېلىقىدىغان يەرگە كۆپلەپ چاپلاندى... بۇ كىشىگە فرانسىيە خەلقىنى 1789ـيىل ۋەقەسىنى قوزغاشقا قۇتراتقاندەك ئالامەتنى ئەسلىتەتتى... دەل ئەنگلىيە ئىشچىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ خوتۇن-بالىلىرى ئاچ-يالىڭاچلىقنىڭ دەردىدىن ئۆلۈپ كېتىۋاتقاندا، مىليونلىغان ئەنگلىيە پۇللىرى، يەنى ئەنگلىيىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى رۇسسىيە، ئىسپانىيە، ئىتالىيە ۋە باشقا دۆلەتلەردىكى كارخانىلارغا مەبلەغ قىلىپ سېلىنىدى.» (1867ـيىل 1ـئاينىڭ 20ـكۈنىدىكى «رېينول خەۋىرى»)

بەردى. ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، 1867-يىلىنىڭ بېشىدا، قىيىنچىلىققا ئۇچرىغان ئاساسلىق رايونلارنى زىيارەت قىلغان «سەھەر» گېزىتىنىڭ مۇخبىرىنىڭ تەپسىلىي خەۋىرىدىن بىر ئابزاسنى نەقىل كەلتۈرۈپ ئۆتىمەن.

«لوندوننىڭ شەرقىدە، پوپىل، مىلۋال، گىلىنىيىئات، دېپتفورد، لېمخېيرس، كانىنې بازىرى قاتارلىق رايونلاردا كام دېگەندە 15 مىڭ ئىشچى ۋە ئۇلارنىڭ ئائىلىسى تولىمۇ نامرات تۇرمۇش كەچۈرۈۋاتىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى 3000 ئىشچى مەلىكىلىك مېخانىك ئىشچىسى. ئۇلار ئالتە ئايدىن سەككىز ئايغىچە ئىشسىز قېلىپ، يىغقان پۇلىنى تامامەن خەجلەپ بولغان··· مەن ناھايىتى تەسلىكتە كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورنى (پوپىلدىكى) دەرۋازىسى ئالدىغا باردىم، چۈنكى ئۇ يەرنى ئېچىرقاپ كەتكەن كىشىلەر ئورىۋالغانىدى. ئۇلار بولكا بېلىتىنى ساقلاۋاتاتتى، لېكىن بېلەت تارقىتىدىغان ۋاقىت تېخى توشمىغانىدى. چاسا شەكىللىك بۇ چوڭ ھويلىغا تام ياقىلاپ كەپە سېلىنغان بولۇپ، نەچچە دۆۋە قار ھويلىدىكى يولغا ياتقۇزۇلىدىغان تاشلارنى كۆمۈۋەتكەنىدى. ھويلىدا تال چىتلىقىدىن بۆلۈپ‑بۆلۈپ ياسالغان كىچىكرەك جاي بولۇپ، بەئەينى قوي قوتانلىرىغا ئوخشايتتى. ھاۋا ياخشى كۈنلىرى ئەرلەر شۇنىڭ ئىچىدە ئىشلەيتتى. مەن زىيارەت قىلغان كۈنى قوتاننىڭ ئىچىنى پۈتۈنلەي قار باسقان بولۇپ، ئولتۇرغىلى بولمايتتى، ئەرلەر كەپە ئاستىدا ئولتۇرۇپ يولغا ياتقۇزۇلىدىغان تاشنى چېقىۋاتاتتى. ھەرقايسىسى چوڭ بىر تاشنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇۋېلىپ، مۇز توڭلاپ كەتكەن گرانىت تاشلارنى بەش خانىد توشقىچە چوڭ بازغان بىلەن پارچىلايتتى. شۇندىلا ئۇلارنىڭ بىر كۈنلۈك ئىشى تاماملىناتتى ھەمدە 3 پېنس ۋە بىر پارچە بولكا بېلىتىگە ئېرىشەتتى. ھويلىنىڭ بىر تەرىپىدە سىڭايان بولۇپ قالغان بىر ياغاچ ئۆي بار ئىدى. بىز ئىشىكنى ئېچىپ كىرسەك، ئۆي ئىچى ئادەمگە لىق توشۇپتۇ، ئۇلار مۈرىنى‑مۈرىگە تىرەپ ئولتۇرۇپ بىر‑بىرىنى ئىسسىتىۋاتقانىكەن. ئۇلار بىر تەرەپتىن كەندىر تالا ئاقلىسا، يەنە بىر تەرەپتىن كىم ئاز يەپ ئۇزاق ۋاقىت ئىشلىيەلەيدۇ دەپ تالاش‑تارتىش قىلىشىۋاتاتتى، چۈنكى چىداملىق بولۇش ماختىنىدىغان ئىش بولۇپ قالغانىدى. مۇشۇ كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرى قۇتقۇزۇشقا موھتاج 7000 ئادەمنى قوبۇل قىلغانىدى، بۇنىڭ ئىچىدە نەچچە يۈز ئادەم ئالتە ئاي ياكى سەككىز ئاي ئىلگىرىلا دۆلىتىمىزنىڭ مەلىكىلىك ئەمگەكچىلەرگە بېرىلىدىغان ئەڭ يۇقىرى ئىش ھەققىنى ئالاتتى. ئۇرغۇن كىشىلەر يىغقان پۇلىنى خەجلەپ بولغان بولسىمۇ، لېكىن گۆرۈ قويغىلى بولىدىغان ئازراقلا نەرسىسى بولسىلا، ۋەخپە رايونلارنىڭ قۇتقۇزۇشىغا ھەرگىز يېلىنمايتتى؛ ئەگەر مۇشۇنداق بولمىغان بولسا، قۇتقۇزۇشقا قوبۇل قىلىدىغان ئادەم سانى يەنە بىر ھەسسە كۆپەيگەن بولاتتى··· كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورنىدىن چىقىپ، كوچىدا ماڭدىم، كوچىنىڭ ياقىسىدا ئىككى قەۋەتلىك ئۆيلەر بار ئىدى، بۇنداق ئۆيلەر پوپىلنىڭ ھەممىلا يېرىدە بار ئىدى. مېنىڭ يولباشچىم ئىشسىزلىق كومىتېتىنىڭ ئەزاسى ئىدى. بىزنىڭ تۇنجى زىيارەت قىلغىنىمىز ئىشسىز قالغىنىغا 27 ھەپتە بولغان تۆمۈرچى ئائىلىسى بولدى. ئۇ ئائىلىسىدىكىلەر بىلەن بىر ئېغىز



كەينى ئۆيدە تۇرىدىكەن. ئۆيدە يەنە ئازراق ئۆي جاھازىلىرى بار ئىكەن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئوت قالاپ قويۇپتۇ. يالاڭ ئاياغ يۈرگەن بالىلىرىنىڭ توڭلاپ قالماسلىقى ئۈچۈن، ئوت ياقمىسا بولمايتتى، چۈنكى ئۇ كۈنى ناھايىتى سوغۇق ئىدى. ئوتنىڭ ئۇدۇلىدا يىرىك كەندىر قاچىلانغان بىر جاۋۇر تۇراتتى، ئۇنىڭ خوتۇنى ۋە بالىلىرى كەندىر ئاقلاۋاتاتتى، بۇ — كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورنىدىن بولكا بېلىتى ئېلىش ئۈچۈن ئىدى. ئېرى بولسا يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ھويلىدا ئىشلەيتتى، ھەر كۈنى بىر بولكا بېلىتى ۋە 3 پېنس ئالاتتى. شۇ ئەسنادا ئۇ ئۆيىگە تاماق يېيىشكە كەلگەنىكەن. ئۇ بىزگە زورمۇزور كۈلۈپ قورسىقىم بەك ئېچىپ كەتتى، دېدى. ئۇنىڭ چۈشلۈك تامىقى نەچچە كېسىم سارماي سۈرۈلگەن نېپىز بولكا بىلەن قارا چاي ئىدى··· بىز يەنە ئىككىنچى ئائىلىگە كەلدۇق، ئىشىكنى ئوتتۇرا ياشلىق بىر ئايال ئاچتى، ئۇ بىر ئېغىزمۇ گەپ قىلماي، بىزنى كىچىك بىر كەينى ئۆيگە باشلاپ كىردى، ئۆيدىكى چوڭ‑كىچىك ھەممىسى ئۆچۈپ قالاي دېگەن ئوتقا قارىغىنىچە، ئۈن‑تىنسىز ئولتۇراتتى. ئۇلارنىڭ يۈزلىرى ۋە كىچىك ئۆيىنى قاپلىغان ئاشۇ ئېچىنىشلىق، ئۈمىدسىزلىك كۆرۈنۈشنى مەڭگۈ كۆرگۈم كەلمەيدۇ. ئۇ ئايال بالىسىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: «ئەپەندىم، ئۇلارغا ئىش چىقمىغىلى 26 ھەپتە بولدى. پۇلىمىزنىڭ ھەممىسىنى خەجلەپ بولدۇق، ئۇ مەن بىلەن بالىلارنىڭ دادىسى ھال‑ئەھۋالىمىز ياخشىراق چاغلاردا، بېشىمىزغا كۈن چۈشكەندە ئىشلىتەرمىز دەپ جۇغلىغان پۇل ئىدى. بۇنىڭغا قاراپ بېقىڭلار!» ئۇ قاتتىق غەزەپلەنگىنىچە ۋارقىراپ، پۇل ئامانەت قويغان‑ئالغان تۈرلەر ئوپچۇق يېزىلغان بانكا ئامانەت پۇل كىنىشكىسىنى بىزگە كۆرسەتتى؛ بىز ئۇنىڭدىن بۇ ئازغىنا دەسمايىنىڭ ئەڭ دەسلەپتە قانداق قىلىپ بەش شىللىڭدىن باشلاپ قويۇلۇپ، ئاز‑ئازدىن كۆپىيىپ 20 فوند ستېرلىڭ بولغانلىقى، ئاندىن يەنە قانداق قىلىپ بارا‑بارا ئازىيىپ تۈگىگەنلىكى، بىرقانچە شىللىڭدىن بىرقانچە پېنسقا كېمىيىپ، ئەڭ ئاخىرى پۇلنى ئالغاندا ئامانەت پۇل كىنىشكىسىنىڭ خۇددى بىر ۋاراق ئاق قەغەزگە ئوخشاش ھېچنېمىگە ئەرزىمەس نەرسە بولۇپ قالغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز. بۇ ئائىلىدىكىلەر كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورنىدىن ھەر كۈنى بىر ۋاقىتلىق قۇتقۇزۇش تامىقى ئالىدىكەن··· ئارقىدىن بىز ئىلگىرى كېمىسازلىق زاۋۇتىدا ئىشلىگەن ئىرېلاندىيىلىكنىڭ ئايالىنى زىيارەت قىلدۇق. بىز ئۇنىڭ ئاچلىقتىن ئاغرىپ قالغانلىقىنى بايقىدۇق، بىر پالازنىڭ ئۈستىدە كىيىمى بىلەن يېتىپتۇ، ئەدىيال يېپىندى دېيىشكە بولىدىكەن، چۈنكى بارلىق يوتقان‑كۆرپىلىرىنى گۆرۈگە قويۇۋەتكەنىكەن. ئىككى بىچارە بالىسى ئۇنىڭغا قاراۋېتىپتۇ، لېكىن بالىلىرىنىڭمۇ ئانىسىنىڭ بېقىشىغا موھتاجلىقى چىقىپ تۇرىدۇ. ئۇ ئامالسىزلىقتىن 19 ھەپتە ئىشسىز قېلىپ، مۇشۇ ھالغا چۈشۈپ قاپتۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ئېچىنىشلىق سەرگۈزەشتىلىرىنى سۆزلەپ كېلىپ، ئۇلۇغ كىچىك تىنىپ قويدى، گۈزەل كەلگۈسىگە بولغان بارلىق ئۈمىدلىرىدىن ئەسىر قالمىغاندەك قىلاتتى······ بىز ئۆيدىن چىقىۋاتقىنىمىزدا، بىر يىگىت يۈگۈرۈپ كېلىپ، بىزنىڭ ئۇنىڭ ئۆيىگە كىرىپ كۆرۈپ بېقىشىمىزنى، ئۇلارغا ئازراق بولسىمۇ ياردەمدە بولۇشىمىزنى ئۆتۈندى. بىر ياش ئايالى، ئىككى ئوماق بالىسى، بىر بېلىتى، بىر ئېغىز قۇرۇق ئۆيى — مانا مۇشۇلار ئۇنىڭ بىزگە كۆرسەتمەكچى بولغان نەرسىلىرى ئىدى.»

بىز تۆۋەندە تورىچىلار پارتىيىسىنىڭ گېزىتىدىن 1866-يىلىدىكى كرىزىسنىڭ قالدۇق ئازابى تەسۋىرلەنگەن بىر ئابزاسنى نەقىل كەلتۈرۈپ ئۆتەيلى. شۇنى ئەستە تۇتۇش كېرەككى، بۇ يەردە بايان قىلىنغان لوندوننىڭ شەرقىي قىسمى مۇشۇ بابتا تىلغا ئېلىنغان كېمسازلىق ئىشچىلىرىنىڭ تۇرار جايى بولۇپلا قالماستىن، ئىش ھەققى ئەزەلدىن ئەڭ تۆۋەن چەكتىنمۇ تۆۋەن بولغان ئاتالمىش «ئائىلىۋى ئەمگەك»نىڭمۇ سورۇنى ئىدى.

«تۈنۈگۈن بۇ شەھەرنىڭ بىر بۇرجىكىدە قورقۇنۇچلۇق ئىش يۈز بەردى. شەرقىي قىسمىدىكى نەچچە مىڭلىغان ئىشسىز ئىشچىلار قارا ماتەم بايرىقىنى كۆتۈرۈپ، توپ-توپ بولۇپ نامايىش قىلمىغان بولسىمۇ، لېكىن مۇشۇ ئادەم توپىنىڭ ئۆزىمۇ خېلىلا قورقۇنۇچلۇق ئىدى. ئۇلارنىڭ نېمە دەردلەرنى تارتىۋاتقانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىپ باقايلى. ئۇلار ئاچلىقتىن ئۆلەي دەپ قالغان. بۇ ئاددىي ھەم قورقۇنۇچلۇق رېئاللىق. ئۇلار جەمئىي 40 مىڭدەك ئادەم... بىزنىڭ ئالدىمىزدا تۇرغىنى، ئىشەنگۈسى كەلمىگىدەك بۇ چوڭ شەھەرنىڭ بىر رايونىدا بايلىق قەدىمدىن بولۇپ باقمىغان زور مىقداردا توپلىنىۋاتقان بولسا، شۇنىڭ بىلەن بىر قاتاردا تۇرغىنى نېمە قىلىشنى بىلمەي، ئۆلۈش ئالدىدا تۇرغان 40 مىڭ كىشى ئىدى! ھازىر بۇ مىڭلىغان، ئون مىڭلىغان كىشىلەر باشقا شەھەر رايونلىرىغا باستۇرۇپ كىرمەكتە؛ ئىزچىل يېرىم ئاچ-يېرىم توق بۇ كىشىلەر بىزگە ئاۋازىنىڭ بارىچە شىكايەت قىلماقتا، تەگرىگە زار سېلىپ يىغلىماقتا، ئۆزلىرىنىڭ ئەبجىقى چىققان ئۆيلىرى ئۈستىدە شىكايەت قىلماقتا، ئۇلار ئىش تېپىشقا ئامالسىز قالغان، تىلەمچىلىك قىلىشمۇ كارغا كەلمەيدىغان بولۇپ قالغان. يەرلىكتە قۇتقۇزۇش بېجىنى تاپشۇرغانلارمۇ ۋەخپە رايونلارنىڭ قاقتى-سوقتى قىلىشى بىلەن قۇتقۇزۇشقا ئېھتىياجلىق بولغان نامراتلىق گىردابىغا بېرىپ قالغان.» (1867-يىل 4-ئاينىڭ 5-كۈنى، «بايراق» گېزىتى)

ئەنگلىيىلىك كاپىتالىستلار ئارىسىدا بېلگىيە—ئىشچىلارنىڭ گۈلىستانى دېگەن قاراش بار، چۈنكى ئېيتىلىشىچە، «ئەمگەكنىڭ ئەركىنلىكى» ئەمەلىيەتتە «كاپىتالنىڭ ئەركىنلىكى»دۇر، ئۇ يەردە ئىشچىلار بىرلەشمىسى مۇستەبىتلىكىمۇ، زاۋۇت قانۇنىنىڭمۇ دەخلى-تەرۇزىغا ئۇچرىمايدۇ. شۇڭا، بۇ يەردە بېلگىيىلىك ئىشچىلارنىڭ «بەخت-سائادىتى» ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتۈشۈمگە توغرا كەلدى. بۇنىڭ سىرىنى مەرھۇم



دىيۇكپېسئو ئەپەندىدىن ياخشىراق بىلىدىغان ھېچكىم بولمىسا كېرەك. دىيۇكپېسئو ئەپەندى بېلگىيە تۈرمە ۋە ساخاۋەتلىك ئورگىنىنىڭ باش نازارەتچىسى، شۇنداقلا بېلگىيە مەركىزىي ستاتىستىكا كومىتېتىنىڭ ئەزاسى ئىدى. ئەمدى ئۇنىڭ «بېلگىيە ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ ئىقتىسادىي خام چوتى» (1855-يىل، بريۇسسېل نەشرى) دېگەن كىتابىغا مۇراجىئەت قىلايلى. بۇ كىتابتا، بېلگىيىدىكى ئۆلچەملىك ئىشچى ئائىلىسىنىڭ ئەھۋالىنى كۆرۈۋالايمىز، بۇ ئائىلىنىڭ يىللىق كىرىم-چىقىم ئەھۋالى ناھايىتى ئېنىق ماتېرىياللارغا ئاساسەن ھېسابلاپ چىقىرىلغان، ئاندىن ئۇلارنىڭ ئوزۇقلىنىش ئەھۋالىنى ئەسكەر، ماتروس ۋە مەھبۇسلارنىڭ ئوزۇقلىنىش ئەھۋالى بىلەن سېلىشتۇرۇپ چىققان. بۇ ئائىلىدە «دادىسى، ئاپىسى ۋە تۆت بالا» بار. بۇ ئالتە ئادەم ئىچىدە «تۆتەيلەن يىلبويى ئىشلەيدۇ، كىرىمى بار»؛ «ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاغرىپ قالغانلار ۋە ئەمگەك قىلالمايدىغانلار يوق» دەپ پەرەز قىلساق، ئۇلار «ناھايىتى ئاز چېركاۋ ئورۇن بەدىلى تاپشۇرغاندىن سىرت، دىن، ئەخلاق ۋە مەنىۋى ئېھتىياج جەھەتلەردە باشقىچە چىقىمى يوق»، ئۇلار «ئامانەت بانكىسىدا پۇل قويمايدۇ ياكى كۈتۈنۈش تەييارلىق پۇلى تاپشۇرمايدۇ»، «زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى سېتىۋالمايدۇ ياكى باشقا ئارتۇقچە چىقىمى يوق». پەقەت دادىسى بىلەن چوڭ ئوغلى ئازراق تاماكا چېكىدۇ، يەكشەنبە كۈنى قەھۋەخانىغا بارىدۇ، بۇلارنى قوشقاندا ھەپتىسىگە جەمئىي 86 سانتىم خەجلەيدۇ.

«ئوخشىمىغان ساھەلەرنىڭ ئىشچىلارغا ئىش ھەققى بېرىشكە قوشۇلغان ئۇنىۋېرسال ماتېرىياللىرىغا ئاساسەن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى... بىر كۈنلۈك ئىش ھەققىنىڭ ئەڭ يۇقىرى ئوتتۇرىچە سوممىسى، ئەرلەرنىڭ 1 فرانك 56 سانتىم، ئاياللارنىڭ 89 سانتىم، ئوغۇللارنىڭ 56 سانتىم، قىزلارنىڭ 55 سانتىم. مۇشۇ ئۆلچەم بويىچە ھېسابلىغاندا، بۇ ئائىلىنىڭ كىرىمى بىر يىلدا ئەڭ كۆپ بولغاندا ئاران 1068 فرانك بولىدۇ...بىز بۇنى تىپىك ئائىلىنىڭ تاپالايدىغان بارلىق كىرىمىنى قوشۇپ ھېسابلىغان. لېكىن، بىز ئاپىسىنىمۇ بىر كىشىلىك ئىش ھەققى ھېسابلىدۇق،

ئۇنداقتا، ئۇنىڭ ئۆي ئىشلىرىنى قىلىشقا ۋاقتى چىقمايدۇ؛ ئۆيگە ۋە بالىغا كىم قارايدۇ؟ تاماق قىلىدىغان، كىر-قات يۇيىدىغان ۋە ياماقچىلىق ئىشلىرىنى كىم قىلىدۇ؟ بۇلار ئىشچىلار ھەر كۈنى دۇچ كېلىدىغان قىيىن مەسىلىلەردۇر.»

مۇشۇ ھېساب بويىچە، بۇ ئائىلىنىڭ خام چوتى مۇنداق بولىدۇ:

| | 1 كۈنلۈك ئىش ھەققى | 300 كۈنلۈك ئومۇمىي ئىش ھەققى |
|---|---|---|
| دادىسى | 1.56 فرانك | 468 فرانك |
| ئاپىسى | 0.89 فرانك | 267 فرانك |
| ئوغلى | 0.56 فرانك | 168 فرانك |
| قىزى | 0.55 فرانك | 165 فرانك |
| | | جەمئىي: 1068 فرانك |

ئىشچى ئەگەر تۆۋەندىكى كىشلەرنىڭ ئوزۇقلىنىش سەۋىيىسىگە يەتمەكچى بولسا، پۈتۈن ئائىلىنىڭ يىللىق چىقىم سوممىسى ۋە كەم سوممىسى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:

| | چىقىم سوممىسى | كەم سوممىسى |
|---|---|---|
| ماتروسنىڭ ئوزۇقلىنىشى | 1828 فرانك......... | 760 فرانك |
| ئەسكەرنىڭ ئوزۇقلىنىشى | 1473 فرانك......... | 405 فرانك |
| مەھبۇسنىڭ ئوزۇقلىنىشى | 1112 فرانك......... | 44 فرانك |

«كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، پەقەت ئاز ساندىكى ئىشچى ئائىلىلىرىنىڭ ئوزۇقلىنىشى مەھبۇسلار بىلەن تەڭلىشىپ قالىدۇ، ماتروس ياكى ئەسكەرلەرنىڭ ئوزۇقلىنىشىغا يېتىشتىن سۆز ئاچقىلى بولمايدۇ.1847—1849 -يىللىرى، بېلگىيىدە ھەربىر مەھبۇس ھەر كۈنى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 63 سانتىم پۇل خەجلەيدىكەن، ئۇنى ئىشچىلارنىڭ ھەر كۈنلۈك تۇرمۇش خىراجىتى بىلەن سېلىشتۇرغاندا يەنە 13 سانتىم پەرق بار. باشقۇرۇش خىراجىتى ۋە نازارەت خىراجىتى مەھبۇسلار ئۆي ئىجارىسى تاپشۇرمىغاچقا خالاس بولۇپ كېتىدىكەن… لېكىن كۆپ ساندىكى ئىشچىلار، ھەتتا مۇتلەق كۆپ ساندىكى ئىشچىلار ئويلىغاندىنمۇ ئاددىي-ساددا تۇرمۇش كەچۈرىدىكەن، بۇ قانداق گەپ؟ بۇنىڭدىكى سەۋەب پەقەت ئىشچىلار ئۆزلىرىلا بىلىدىغان مەخپىي تەدبىر قوللانغانلىقىدا؛ ئۇلار كۈندىلىك يېمىكنى ئازايتىدۇ؛ ئاق بولكا يېمەي، قارا بولكا يەيدۇ؛ گۆشنى ئاز يەيدۇ ياكى پەقەت يېمەيدۇ؛ سارماي ۋە دورا-دەرمانلارنى ئاز ئىشلىتىدۇ ياكى ئىشلەتمەيدۇ؛ ئۆيدىكى



چوڭ-كىچىك ھەممىسى كىچىككىنە بىر-ئىككى ئېغىز ئۆيدە قىستىلىپ تۇرىدۇ، ئوغۇللار بىلەن قىزلار ئارىلاش ياتىدۇ، دائىم دېگۈدەك بىرلا پاخال سېلىنچا ئۈستىدە ئۇخلايدۇ؛ ئۇلار كىيىم-كېچەك، يۇيۇش ۋە پاكىزلىق بۇيۇملىرىغا قىلىنىدىغان چىقىمنى تېجەيدۇ؛ يەكشەنبىلىك كۆڭۈل ئېچىشتىن ۋاز كېچىدۇ؛ ئومۇمەن، ئۇلار ئەڭ مۇشەققەتلىك نامرات تۇرمۇش كۆچۈرۈشكە بەل باغلىغان. ئىشچىلار ھالاكەت گىردابىغا بېرىپ قالدى، تۇرمۇش ماتېرىياللىرىنىڭ باھاسى ئازراقلا ئۆسسە، ياكى قىلىدىغان خىزمەت بولمىسا، ياكى ئاغرىپ قالسىلا ئىشچىلارنىڭ نامراتلىقى ئېغىرلىشىدۇ، ئۇلار تامامەن نابۇت بولىدۇ. ئۇلار قەرزگە بوغۇلۇپ كېتىدۇ، قەرز ئالىدىغان يېرى قالمايدۇ، كىيىم-كېچەكلىرى ۋە مۇتلەق لازىمەتلىك ئۆي بىساتلىرىنى گۆرۈ قويۇۋېتىدۇ، ئاخىر ئائىلىسى بويىچە كەمبەغەللەر رويخېتىگە ئالدۇرۇشنى ئىلتىماس قىلىدۇ.»(137)

راستىنى ئېيتقاندا، بۇ «كاپىتالىستلارنىڭ گۈلىستانى»دا ئەڭ زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ماتېرىيالىنىڭ باھاسىدا كىچىككىنە ئۆزگىرىش بولسىلا، ئۆلۈش ۋە جىنايەت ئۆتكۈزۈش سانىدا ئۆزگىرىش بولىدۇ! («ئالغا، فورنلۇقلار!، ئۇيۇشمىنىڭ مۇراجىئەتنامىسى»، 1860-يىل، بىريۇسسېل نەشرى،13-، 14-بەتلەرگە قارالسۇن) بېلگىيىدە جەمئىي 930 مىڭ ئائىلە بار. ھۆكۈمەتنىڭ ستاتىستىكىسىدىن قارىغاندا، بۇنىڭ ئىچىدە باي ئائىلىلەر (سايلىغۇچىلار) 90 مىڭ ئائىلە بولۇپ، جەمئىي 450 مىڭ ئادەم بار؛ شەھەر-يېزىلاردا ئوتتۇرا دەرىجىلىك سىنىپلاردىن تۆۋەن قاتلامدىكى ئائىلە 390 مىڭ ئائىلە بولۇپ، 1 مىليون 950 مىڭ ئادەم بار، بۇنىڭ ئىچىدىكى خېلى زور بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز پرولېتارىياتلاردىن بولۇپ قېلىۋاتىدۇ. ئاخىرىدا، ئىشچىلار ئائىلىسى 450 مىڭ بولۇپ، جەمئىي 2 مىليون 250 مىڭ ئادەم بار، بۇنىڭ ئىچىدىكى ئۈلگىلىك ئائىلىلەر دىيۇكپېسئونىڭ تەسۋىرلىگىنىدەك بەخت-سائادەتلىك تۇرمۇشتىن بەھرىمەن بولماقتا. بۇ 450 مىڭ ئىشچىلار ئائىلىسىدىن كەمبەغەللەر رويخېتىگە ئېلىنغىنى 200 مىڭدىن ئاشىدۇ!

---

(137) دىيۇكپېسئو: «بېلگىيە ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ ئىقتىسادىي خام چوتى»، 1855-يىل بىريۇسسېل نەشرى، 151-، 154-، 155-، 156-بەتلەر.

## (e) برىتانىيە يېزا ئىگىلىك پرولېتارىياتى

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن جۇغلىنىشنىڭ ئانتاگونىزملىق خاراكتېرى ھېچقانداق يەردە ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىكىنىڭ( چارۋىچىلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) تەرەققىياتى ۋە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ چېكىنىشىدە ئىپادىلەنگەندەك مۇشۇنداق رەھىمسىز بولغان ئەمەس. يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى تەكشۈرۈشتىن ئىلگىرى، ئۆتكەن ئىشلارغا ئازراق نەزەر تاشلاپ ئۆتەيلى. ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئۆزگىرىشىنىڭ ئاساسى بولغان يەر ئىگىدارلىق ھوقۇقى مۇناسىۋىتىدىكى ئۆزگىرىشتىنمۇ خېلىلا بۇرۇن بولسىمۇ، ئەنگلىيىدە ھازىرقى زامان يېزا ئىگىلىكى 18ـئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا مەيدانغا كەلگەن.

ئارتۇر يۇڭ يۈزەكى مۇتەپەككۇر بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى ئىنچىكە كۆزەتكۈچى دېيىشكە بولىدۇ، بىز ئۇنىڭ 1771ـيىلىدىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى توغرىسىدىكى تەسۋىرىدىن كۆرۈۋالالايمىزكى، بۇ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئۇلارنىڭ 14ـئەسىرنىڭ ئاخىرىدا ياشىغان «تۇرمۇشى باياشات ھەمدە بايلىق جۇغلىيالايدىغان»(138) ئەجدادلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ناھايىتىمۇ بىچارە رول ئوينىغان، ئۇلارنى «ئەنگلىيە شەھەر-يېزا ئەمگەكچىلىرىنىڭ ئالتۇن دەۋرى» ئاتالغان 15 ـئەسىر بىلەن ئەسلا سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ. لېكىن بىزنىڭ ئۇنداق ئۇزاققىچە سۈرۈشتۈرۈپ ئولتۇرۇشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق. 1777ـ

(138) جامېس·ئە·س· روجېس (ئوكسفورد ئۇنىۋېرسىتېتى سىياسىي ئىقتىساد پروفېسسورى): «ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك تارىخى ۋە باھا تارىخى»، 1866ـيىل، ئوكسفورد نەشرى، 1ـتوم، 690ـبەت. بۇ ئەجىر سىڭدۈرۈپ ئىشلەنگەن ئەسەر، ھازىر نەشر قىلىنغان ئالدىنقى ئىككى توم 1259—1400 ـيىللار دەۋرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. 2ـتومنىڭ ھەممىسى ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى. بۇ قولىمىزدا بولغان شۇ دەۋرگە ئائىت بارلىق راست، ئىشەنچلىك بىرىنچى قول باھا تارىخىدۇر.[446]



يىلىدىكى ناھايىتى مول مەزمۇنلۇق بىر ئەسەردە مۇنداق يېزىلغان:

«يىرىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى مۆتىۋەرلەر دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلدى، نامرات يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى بولسا يەر بىلەن يەكسان بولدى. ھازىرقى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى 40 يىل ئىلگىرىكى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئۇلارنىڭ بەختسىزلىكى ناھايىتى روشەنلا نامايان بولىدۇ… زېمىن ئىگىدارلىرى بىلەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئېغىز-بۇرۇن يالىشىپ، ئىشچىلارنى ئەزمەكتە.»(139)

ئاپتور ئارقىدىنلا شۇنى تەپسىلىي ئىسپاتلىدىكى، يېزىلاردىكى ئەمەلىي ئىش ھەققى 1737ـيىلدىن 1777ـيىلغىچە 1/4 يەنى 25% ئازايغان. شۇ چاغدا دوكتور رىچارد پرايس مۇنداق دېگەن:

«ھازىرقى سىياسەت يۇقىرى ئىچىدىكى يۇقىرى تەبىقىلەرنى ياقلايدۇ؛ بۇنىڭ نەتىجىسى شۇ بولىدۇكى، پۈتكۈل دۆلەت ھامان بىر كۈنى مۆتىۋەر ۋە تىلەمچى، ئاقسۆڭەك ۋە قۇللاردىنلا تەركىب تاپىدۇ.» (140)

لېكىن ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ 1770ـيىلدىن 1780 ـيىلغىچە بولغان مەزگىلدىكى ئەھۋالى، مەيلى ئۇلارنىڭ ئوزۇقلىنىش ۋە تۇرالغۇ ئەھۋالى بولسۇن ياكى ئۇلارنىڭ غۇرۇر تۇيغۇسى ۋە كۆڭۈل

(139) «يېقىندا نامراتلىقنى يۆلەش بېجىنى ئۆستۈرۈشنىڭ سەۋەبى ياكى ئەمگەك باھاسى بىلەن ئاشلىق باھاسى ئۆستىدىكى سېلىشتۇرما تەتقىقات»، 1777ـيىل لوندون نەشرى، 5ـ، 11 ـبەتلەر.

(140) رىچارد پرايس «ۋارىسلىق تۆلەمگە باھا»، ۋ· مورگان تارقاتقان، 1803ـيىل لوندون 6ـنەشرى، 2ـتوم 158ـبەت. ئاپتور 159ـبەتتە مۇنداق كۆرسەتكەن: «ھازىر بىر ئىش كۈنىنىڭ نامدىكى باھاسى 1514ـيىلىدىكىدىن ئۈچ ھەسسە ئۆستى، ياكى ئەڭ كۆپ بولغاندا تۆت ھەسسە ئۆستى. بىراق دانلىق زىرائەتلەرنىڭ باھاسى بولسا ئالتە ھەسسە ئۆستى، گۆش ۋە كىيىم-كېچەكنىڭ باھاسى بولسا 14 ھەسسىگە يېقىن ئۆستى. شۇڭا، ئەمگەك باھاسىنىڭ ئۆسۈشى تۇرمۇش خىراجىتىنىڭ ئۆسۈشىگە يېتىشىشتىن خېلىلا يىراق تۇرىدۇ، ھازىرقى ئەمگەك باھاسىنى تۇرمۇش خىراجىتى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئىلگىرىكىنىڭ يېرىمىغىمۇ تەڭ كەلمەيدۇ.»

ئېچىش قاتارلىق جەھەتتىكى ئەھۋالى بولسۇن، بۇلارنىڭ ھەممىسى كېيىن زادىلا ئەمەلگە ئاشمىغان غايىگە ئايلىنىپ قالدى. ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىچە ئىش ھەققىنى بۇغداي بىلەن ئىپادىلىگەندە، 1770-يىلدىن 1771-يىلىغىچە 90 پىنت بولسا، ئېدېن دەۋرىدە (1797-يىلى) ئاران 65 پىنت، 1808-يىلىغا كەلگەندە بولسا 60 پىنتلا بولۇپ قالغانىدى.(141)

بىز يۇقىرىدا ياكوبىنچىلارغا قارشى ئۇرۇشنىڭ[403] ئاخىرقى مەزگىلىدىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى① ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتكەنىدۇق، بۇ قېتىمقى ئۇرۇشتا، يەر ئاقسۆڭەكلىرى، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى، زاۋۇت خوجايىنلىرى، سودىگەرلەر، بانكىرلار، بىرژا چەۋەندازلىرى، قورال-ياراغ سودىگەرلىرى قاتارلىقلار ھەددىدىن ئارتۇق پايدا ئالدى. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، بىر تەرەپتىن بانكا چېكىنىڭ قىممىتى چۈشۈپ، يەنە بىر تەرەپتىن بانكا چېكى بىلەن مۇناسىۋەتسىز تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنىڭ باھاسى ئۆرلەپ كەتكەچكە، نامىدىكى ئىش ھەققىمۇ ئېشىپ كەتكەنىدى. لېكىن ئىش ھەققىدىكى ئەمەلىي ئۆزگىرىشنى بۇ يەردە تەپسىلىي سۆزلىمىسەكمۇ، ئۇنى ئاددىيلا ئۇسۇل بىلەن چۈشەندۈرگىلى بولىدۇ. نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى[345] ۋە ئۇنىڭ مەمۇرىي ئورگىنىدا 1795-يىلى ۋە 1814-يىلى ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىغان. بىز بۇ قانۇننىڭ يېزىلاردا قانداق يولغا قويۇلغانلىقىنىمۇ بىلىمىز، يەنى ۋەخپە رايونلار قۇتقۇزۇش شەكلى بىلەن نامىدىكى ئىش ھەققىنى ئىشچىلار ئارانلا جان باقالايدىغان دەرىجىدىكى نامىدىكى سان بويىچە تولۇقلاپ

(141) بارتون: «جەمئىيەتتىكى ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ ئەھۋالىغا تەسىر كۆرسىتىدىغان مۇھىت توغرىسىدا»، 1817-يىل لوندون نەشرى، 26-بەت. 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرقى مەزگىلىدىكى ئەھۋال توغرىسىدا، ئېدېننىڭ «نامراتلىق ئەھۋالى» دېگەن كىتابىغا قاراڭ.

① مۇشۇ تومنىڭ 1029-1014-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بېرەتتى.① ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى بەرگەن ئىش ھەققى بىلەن ۋەخپە رايونلار تولۇقلاپ بەرگەن ئىش ھەققىنىڭ كام قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت مۇنداق ئىككى ئىشنى يەنى بىرىنچىدىن، ئىش ھەققىنىڭ ئۆزىنىڭ ئەڭ تۆۋەن چېكىدىن تۆۋەنلەپ كەتكەنلىكىنى؛ ئىككىنچىدىن، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ھەم ياللانما ئىشچى، ھەم قۇتقۇزۇشقا توغرا كېلىدىغان كەمبەغەل بولۇپ قالغانلىقىنى، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئۆزلىرى تۇرۇۋاتقان ۋەخپە رايوندا قانچىلىك دەرىجىدە يانچىغا ئايلىنىپ قالغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. بىز باشقا ۋىلايەتكە ۋەكىللىك قىلالايدىغان بىر ۋىلايەت ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتەيلى. شىمالىي ئامپتون ۋىلايىتىدە، 1795-يىلى ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە ئىش ھەققى 7 شىللىڭ 6 پېنس ئىدى، ئالتە كىشىلىك ئائىلىنىڭ يىللىق ئومۇمىي چىقىمى 36 فوند ستېرلىڭ 12 شىللىڭ 5 پېنس، ئومۇمىي كىرىمى 29 فوند ستېرلىڭ 18 شىللىڭ بولۇپ، ۋەخپە رايوننىڭ تولۇقلاپ بېرىدىغان كەم قىسمى 6 فوند ستېرلىڭ 14 شىللىڭ 5 پېنس بولغان. 1814-يىلى، بۇ ۋىلايەتنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى 12 شىللىڭ 2 پېنس ئىدى، بەش كىشىلىك ئائىلىنىڭ يىللىق ئومۇمىي چىقىمى 54 فوند ستېرلىڭ 18 شىللىڭ 4 پېنس، ئومۇمىي كىرىمى 36 فوند ستېرلىڭ 2 شىللىڭ بولۇپ، ۋەخپە رايوننىڭ تولۇقلاپ بېرىدىغان كەم قىسمى 18 فوند ستېرلىڭ 6 شىللىڭ 4② پېنس بولغان.(142) شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى،

(142) پاررى: «ھازىرقى ئاشلىق قانۇنىنىڭ زۆرۈرلۈكىنى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى، ئىجارىكەش دېھقانلار، يەر ئىگىدارلىرى ۋە دۆلەت قاتارلىق جەھەتلەردىن كۆرەيلى»، 1816-يىل لوندون نەشرى، 80-بەت.

① مۇشۇ تومنىڭ 11011-1113-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

② ھېسابلاش بويىچە ئەسلىي 16 شىللىڭ بولۇشى كېرەك، بىراق پاررى ئەسىرىدە مۇشۇنداق يازغان. — تۈزگۈچىدىن.

1795-يىلى كەم قىسمى ئىش ھەققىنىڭ 1/4دىن ئازراقىنى ئىگىلىگەن، 1814-يىلى بولسا تەڭدىن تولىسىنى ئىگىلىگەن. ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇمكى، بۇ خىل ئەھۋال ئاستىدا، ئىدېن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ كىچىك ئۆيلىرىدە كۆرگەن ئازراق قۇلايلىقلارمۇ 1814-يىلىغا كەلگەندە ھېچنېمىسى قالمىغانىدى.(143) شۇنىڭدىن باشلاپ، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانىي ئىگىلىرى بېقىۋاتقان ھايۋان ئىچىدە، سۆزلىيەلەيدىغان قورالدىن ئىبارەت بۇ ئىشچى ئىزچىل ھالدا ئەڭ جاپا چېكىدىغان، ئەڭ ناچار بېقىلىدىغان ۋە ئەڭ خورلىنىدىغان قورال بولۇپ قالغان.

بۇ خىل ھالەت تاكى

«1830-يىلى سۋىندا يۈز بەرگەن توپىلاڭ[209] لاۋۇلداپ يېنىۋاتقان دۆۋەدۆۋە ئاشلىقلار شولىسىدا بىزگە <يەنى ھۆكۈمران سىنىپلارغا> يېزا ئىگىلىك ئەنگلىيىسىنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىدىمۇ سانائەت ئەنگلىيىسىنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىگە ئوخشاشلا نامراتلىق ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان ۋە يوشۇرۇن ئىسيانكارچە نارازىلىق يېتىلىپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرسىتىپ بەرگۈچە»(144)

تىپتىنچ داۋاملىشىپ كەلدى.

ئەينى چاغدا، سېدلېر تۆۋەن پارلامېنتتا يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىغا «ئاق قۇللار» دەپ لەقەم قويغان، بىر ئېپىسكوپمۇ يۇقىرى پارلامېنتتا بۇ لەقەمنى ئىشلەتكەن. شۇ چاغدىكى ئەڭ داڭلىق سىياسىي ئىقتىسادشۇناس ئې•گ• ۋېكفيۇد مۇنداق دېگەن:

جەنۇبىي ئەنگلىيىدىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى قۇلمۇ ئەمەس، ھۆر ئادەممۇ ئەمەس، بەلكى

---

(143) پاررى: «ھازىرقى ئاشلىق قانۇنىنىڭ زۆرۈرلۈكىنى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى، ئىجارىكەش دېھقانلار، يەر ئىگىدارلىرى ۋە دۆلەت قاتارلىق جەھەتلەردىن كۆرەيلى»، 1816-يىل لوندون نەشرى، 213-بەت.

(144) س. لانگې: «دۆلەتنىڭ نامراتلىقى»، 1844-يىل نەشرى، 62-بەت.



قۇتقۇزۇشقا موھتاج يوقسۇللاردۇر.»(145)

ئاشلىق قانۇنى[23] بىكار قىلىنىشتىن ئىلگىرىكى بىر مەزگىلدە، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ئاشكارىلاندى. بىر تەرەپتىن، بۇرژۇئازىيە قۇتراتقۇچىلىرىنىڭ مەنپەئىتى بۇ قوغداش قانۇنىنىڭ ھەقىقىي ئاشلىق ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا نىسبەتەن ھېچقانچە قوغداش رولى بولمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىش ئىدى. يەنە بىر تەرەپتىن، سانائەت بۇرژۇئازىيىلىرى يەر ئاقسۆڭەكلىرىنىڭ زاۋۇتلارنىڭ ئەھۋالىدىن كايىشىدىن، چىرىكلىشىپ ئۇچىغا چىققان، ۋىجدانىنى يوقاتقان، يۈزى تۆۋەن-ھاكاۋۇر ھورۇنلارنىڭ زاۋۇت ئىشچىلىرىنىڭ ئازابىغا بولغان يالغان مېھرى-شەپقىتىدىن، ئۇلارنىڭ زاۋۇت قانۇنى تۈزۈشكە بولغان «دىپلوماتىك قىزغىنلىقى»دىن قاتتىق ئاغرىنغانىدى. ئەنگلىيىدە ئىككى ئوغرى ئېلىشسا، ياخشى ئادەم پايدا ئالار دېگەن قەدىمكى بىر تەمسىل بار. ئەمەلىيەتتە، ھۆكۈمران سىنىپنىڭ ئىككى مەزھەپى ئوتتۇرىسىدىكى ئۇلارنىڭ ئىشچىلارنى كىم ئەڭ نومۇسسىزلارچە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغانلىقى ئۈستىدە شاۋقۇن-سۈرەن بىلەن ئېلىپ بارغان تالاش-تارتىشنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالنىڭ ئاشكارىلىنىشىغا ئىككىلا تەرەپتىن ياردىمى بولىدۇ. گراف شېفتسبېرى باشقىچە ئېيتقاندا لورد ئاشلېي ئاقسۆڭەك خەير-ساخاۋەتچىلەرنىڭ زاۋۇتقا قارشى ھەرىكىتىنىڭ ئاۋانگارتى[447] ئىدى. شۇڭا، ئۇ 1844-يىلدىن 1845-يىلغىچە، «مۇھىم ۋەقەلەر سەھەر گېزىتى»دە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى پاش قىلغان ماقالىلەردىكى قىزىق تېما بولۇپ قالغانىدى. بۇ ئەينى چاغدىكى ئەڭ مۇھىم بولغان لىبېرالىستلار پارتىيىسىنىڭ ئورگان گېزىتى بولۇپ، ئۇنىڭ ھەرقايسى يېزا ئىگىلىك رايونلىرىدا مەخسۇس ئەۋەتىلگەن

---

(145) «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا»، 1833-يىل لوندون نەشرى، 1-توم، 47-بەت.

مۇخبىرلىرى بار ئىدى. بۇ مۇخبىرلار ئادەتتىكى تەسۋىرلەر ۋە ستاتىستىكىلار بىلەنلا چەكلىنىپ قالماي، بەلكى تەكشۈرگەن ئىشچىلار ئائىلىسى ۋە ئۇلارنىڭ زېمىندارىنىڭ ئىسىم-فامىلىسىنى ئېلان قىلىپ تۇرغانىدى. تۆۋەندىكى جەدۋەلدە( 146) برانفورد، ۋىمبورنې ۋە پۇلې ئەتراپىدىكى ئۈچ يېزىدا ئىش ھەققىنىڭ بېرىلىش ئەھۋالىدىن خەۋەر بېرىلگەن. بۇ يېزىلار ج. بېنكىس ئەپەندى بىلەن گراف شېفتسبېرىنىڭ مال-مۈلكى ئىدى. بىز ئۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋالالايمىزكى، «تۆۋەن چېركاۋ مەزھىپى»نىڭ [448] پاپىسى، ئەنگلىيە تەقۋادارلىرىنىڭ باشلىقى ئۇنىڭ ھەمراھى بېنكىسكە ئوخشاشلا ئۆي ئىجارىسىنى باھانە قىلىپ ئىشچىلارنىڭ ئازغىنا ئىش ھەققىدىن خېلى كۆپ قىسمىنى تۇتۇپ قالغانىدى.

ئاشلىق قانۇنىنىڭ بىكار قىلىنىشى ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىكىنى زور ئالغا سۈردى. غايەت زور كۆلەمدىكى سۇ چىقىرىۋېتىش قۇرۇلۇشى(147) ئېلىپ بېرىش، چارۋا-ماللارنى ئېغىلدا بېقىش ۋە ئوتچۆپلەرنى سۈنئىي تېرىشنىڭ يېڭى ئۇسۇللىرىنى قوللىنىش، ئوغۇتلاش ماشىنىسىنى ئىشلىتىش، سېغىز تۇپىلارنى بىر تەرەپ قىلىشتا يېڭى ئۇسۇللارنى قوللىنىش، مىنېرال ئوغۇتلارنى تېخىمۇ كۆپلەپ ئىشلىتىش، پار ماشىنىسى ۋە باشقا ھەر خىل يېڭى ئىش ماشىنىلىرىنى ئىشلىتىش، ئومۇمەن دېھقانچىلىق ئىشلىرىنى يەنىمۇ تۈجۈپىلەپ ئېلىپ بېرىش شۇ دەۋرنىڭ ئالاھىدىلىكى ئىدى. خان جەمەتى يېزا ئىگىلىك ئۇيۇشمىسىنىڭ رەئىسى پيۇزې ئەپەندى يېڭى ماشىنىلارنى ئىشلىتىش مۇناسىۋىتى بىلەن ئىگىلىك

(146) لوندون «ئىقتىسادشۇناس» ژۇرنىلى، 1845-يىل 3-ئاينىڭ 29-كۈنى، 290-بەت.

(147) مۇشۇنى مەقسەت قىلىپ، يەر ئاقسۆڭەكلىرى دۆلەت خەزىنىسىدىن ئۆزلىرىگە تۆۋەن ئۆسۈملۈك مەبلەغ (ئەلۋەتتە پارلامېنت ئارقىلىق بولىدۇ) قەرز ئالىدۇ، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى بولسا بۇ ئاقسۆڭەكلەرگە ئىككى ھەسسە ئۆسۈم بىلەن قايتۇرىدۇ.



| يېزا | بالىلارنىڭ سانى | ئائىلە ئەزالىرىنىڭ سانى | ئەرلەرنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى (ش) | ئەرلەرنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى (پ) | بالىلارنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى (ش) | بالىلارنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى (پ) | ئائىلىنىڭ ھەپتىلىك كىرىمى (ش) | ئائىلىنىڭ ھەپتىلىك كىرىمى (پ) | ھەپتىلىك ئۆي ئىجارىسى (ش) | ھەپتىلىك ئۆي ئىجارىسى (پ) | ئۆي ئىجارىسىدىن سىرت ھەپتىلىك ساپ كىرىم (ش) | ئۆي ئىجارىسىدىن سىرت ھەپتىلىك ساپ كىرىم (پ) | ھەربىر كىشىنىڭ ئوتتۇرىچە ھەپتىلىك كىرىمى (ش) | ھەربىر كىشىنىڭ ئوتتۇرىچە ھەپتىلىك كىرىمى (پ) |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| بىرىنچى يېزا | 2 | 4 | 8 | - | - | - | 8 | - | 2 | - | 6 | - | 1 | 6 |
| | 3 | 5 | 8 | - | - | - | 8 | - | 1 | 6 | 6 | 6 | 1 | $3\frac{1}{2}$ |
| | 2 | 4 | 8 | - | - | - | 8 | - | 1 | - | 7 | - | 1 | 9 |
| | 2 | 4 | 8 | - | - | - | 8 | - | 1 | - | 7 | - | 1 | 9 |
| | 6 | 8 | 7 | - | 6 | - | 10 | 6 | 2 | - | 8 | 6 | 1 | $\frac{3}{4}$ |
| | 3 | 5 | 7 | - | 2 | - | 7 | - | 1 | 4 | 5 | 8 | 1 | $1\frac{1}{2}$ |
| ئىككىنچى يېزا | 6 | 8 | 7 | — | 1 | 6 | 10 | — | 1 | 6 | 8 | 6 | 1 | $\frac{3}{4}$ |
| | 6 | 8 | 7 | — | 1 | 6 | 7 | — | 1 | $3\frac{1}{2}$ | 5 | $8\frac{1}{2}$ | — | $8\frac{1}{2}$ |
| | 8 | 10 | 7 | — | — | | 7 | — | 1 | $3\frac{1}{2}$ | 5 | $8\frac{1}{2}$ | — | 7 |
| | 4 | 6 | 7 | — | — | | 7 | — | 1 | $6\frac{1}{2}$ | 5 | $5\frac{1}{2}$ | — | 11 |
| | 3 | 5 | 7 | — | — | | 7 | — | 1 | $6\frac{1}{2}$ | 5 | $5\frac{1}{2}$ | 1 | 1 |
| ئۈچىنچى يېزا | 4 | 6 | 7 | — | — | | 7 | — | 1 | — | 6 | — | 1 | — |
| | 3 | 5 | 7 | — | 2 | — | 11 | 6 | — | 10 | 10 | 8 | 2 | $1\frac{1}{2}$ |
| | 0 | 2 | 5 | — | 2 | 6 | 5 | — | 1 | — | 1 | — | 2 | — |

باشقۇرۇش خىراجىتى(نىسپىي ھالدا) يېرىم دېگۈدەك ئازايدى، دەپ كېسىپ ئېيتتى. يەنە بىر تەرەپتىن يەردىن ئالىدىغان ئەمەلىي پايدا تېز ئاشتى. يېڭى ئۇسۇللارنى قوللىنىشنىڭ ئاساسىي شەرتى ھەربىر ئاكر يەرگە سېلىنىدىغان مەبلەغنىڭ ئېشىشى، شۇنىڭ بىلەن ئىجارىگە بېرىلىدىغان دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ تېز مەركەزلىشىشى ئىدى.(148) شۇنىڭ بىلەن بىللە، 1846-يىلدىن 1856-يىلغىچە، تېرىلغۇ كۆلىمى تەخمىنەن 464 مىڭ 119 ئاكر كۆپەيگەن، شەرقىي ۋىلايەتلەردىكى بۇرۇنقى توشقان فېرمىسى ۋە تاقىر يايلاقلاردىن ھازىرقى مۇنبەت تېرىلغۇ يەرلىرىگە ئايلانغان زور كۆلەمدىكى يەرلەر بۇ ھېسابقا كىرگۈزۈلمىدى. شۇنىڭ بىلەن بىللە يېزا ئىگىلىكى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئومۇمىي ئادەم سانىنىڭ ئازايغانلىقىنى بىلىمىز. ئەر-ئايال ھەرقايسى ياشتىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنى ئېلىپ ئېيتساق، ئۇلارنىڭ سانى 1851-يىلدىكى 1 مىليون 241 مىڭ 269 كىشىدىن ئازىيىپ 1861-يىلدىكى 1 مىليون 163 مىڭ 217 كىشىگە چۈشۈپ

---

(148) ئوتتۇرا دەرىجىلىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئازايغانلىقىنى بولۇپمۇ تۆۋەندىكى نوپۇس تەكشۈرۈش ئەھۋالىدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ: «ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئوغلى، نەۋرىسى، قېرىندىشى، جىيەنى، قىزى، قىز نەۋرىسى، ھەمشىرىلىرى، قىز جىيەنلىرى»، بىر جۈملە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئۆيىدە ئىشلەۋاتقان ئۆز ئائىلە تەۋەسىدىكىلەر ئىدى. بۇ ستونلاردا ئومۇمىي نوپۇس 1851-يىلى 216 مىڭ 851 كىشى بولۇپ، 1861-يىلغا بارغاندا 176 مىڭ 151 كىشى قالغان. 1851-يىلدىن 1871-يىلغىچە، ئەنگلىيىدە ئىجارىگە بېرىلىدىغان يېرى 20 ئاكرغا يەتمەيدىغان دېھقانچىلىق مەيدانى 900دىن كۆپرەك ئازايغان، ئىجارىگە بېرىلىدىغان يېرى 50—75 ئاكرلىق دېھقانچىلىق مەيدانى 8253تىن ئازىيىپ 6370كە چۈشۈپ قالغان، ئىجارىگە بېرىلىدىغان يېرى 100 ئاكرغا يەتمەيدىغان باشقا تۈرلۈك شەكىلدىكى دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ ئەھۋالىمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدۇ. ئەكسىچە، شۇ 20 يىل ئىچىدە، چوڭ دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ سانى كۆپەيگەن، ئىجارىگە بېرىلىدىغان يېرى 300—500 ئاكرلىق دېھقانچىلىق مەيدانى 7771دىن كۆپىيىپ 8410غا يەتكەن، ئىجارىگە بېرىلىدىغان يېرى 500 ئاكردىن ئاشىدىغان دېھقانچىلىق مەيدانى 2755تىن كۆپىيىپ 3914كە يەتكەن، ئىجارىگە بېرىلىدىغان يېرى 1000 ئاكردىن



قالغان.(149) شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەنگلىيە مەركىزىي رويخەت ئىدارىسى باشلىقىنىڭ[370] : «ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى بىلەن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ 1801-يىلدىن باشلاپ كۆپىيىشى يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەسلا مۇۋاپىق كەلمەيدۇ» دېيىشى ھەقلىق.(150) لېكىن بۇنداق نامۇۋاپىقلىق يېقىنقى بىر مەزگىلدە تېخىمۇ ئەۋج ئالدى: بىر تەرەپتىن، تېرىلغۇ يەر ئۈزلۈكسىز كېڭەيدى، تېرىقچىلىق تېخىمۇ تۈجۈپىلەشتى، يەر ۋە تېرىقچىلىققا سېلىنىدىغان مەبلەغ مىسلىسىز جۇغلاندى، يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك تارىخىدا مىسلىسىز كۆپەيدى، يەر ئىگىلىرىنىڭ يەر ئىجارىسى زور دەرىجىدە ئاشتى، كاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ بايلىقى كۈنسايىن ئېشىپ باردى؛ يەنە بىر تەرەپتىن، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى مۇتلەق ئازىيىپ باردى. ئەگەر شەھەرلەردىكى مال سېتىش بازارلىرىنىڭ ئۇدا تېز كېڭىيىۋاتقانلىقى، ئەركىن سودىنىڭ ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرىدىغانلىقىنى ھېسابقا ئالساق، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى تۈرلۈك خورلۇقلارنى تارتقاندىن كېيىن، ئاخىر كىشىنىڭ ھەۋىسى كېلىدىغان بەختلىك شارائىتقا ئىگە قىلىنغاندەك كۆرۈنىدۇ.

پروفېسسور روجېرس ئەكسىچە مۇنداق يەكۈن چىقاردى: ھازىرقى ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنى ئۇلارنىڭ 14-ئەسىرنىڭ ئاخىرقى يېرىمى ۋە 15-ئەسىردىكى ئەجدادلىرى بىلەن ئەمەس، 1770-يىلدىن 1780-يىلدىكى ئەجدادلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئۇلارنىڭ ئەھۋالى يەنىلا ناھايىتى ناچارلاپ كەتكەن، «ئۇلار يەنە يانچى بولۇپ قالدى»،

---

ئاشىدىغان دېھقانچىلىق مەيدانى 492دىن كۆپىيىپ 582گە يەتكەن.

(149) پادىچىلارنىڭ سانى 12 مىڭ 517 كىشىدىن كۆپىيىپ 25 مىڭ 559 كىشىگە يەتكەن.

(150) «1861-يىلى ئەنگلىيە ۋە ئۇئېلستىكى نوپۇس تەكشۈرۈش»، 1863-يىل لوندون نەشرى، 36-بەت.

يەنە كېلىپ تامىقىمۇ، تۇرالغۇسىمۇ ناھايىتى ناچار يانچى بولۇپ قالدى. (151) دوختۇر يۇلىئان خانتېر ئۆزىنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ تۇرالغۇ ئەھۋالى توغرىسىدىكى دەۋر بۆلگۈچ دوكلاتىدا مۇنداق دېگەن:

«دېھقان قول (بۇ—يانچىلىق تۈزۈمى دەۋرىدىكى يېزا ئىگىلىك ئەمگەكچىلىرىنىڭ ئاتىلىشى) لارنىڭ تۇرمۇش خىراجىتى ئاران جان باققۇدەك تۆۋەن چەكتە توختاپ قالغانىدى... ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى ۋە تۇرالغۇسى ئۇلاردىن شىلىۋېلىنغان پايدىغا سېلىشتۇرغاندا، ھېچنەرسە ئەمەس. ئۇ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ھېسابىدا نۆلگە تەڭ(152)... ئۇنىڭ تىرىكچىلىك ۋاستىلىرى مەڭگۈ بىر مۇقىم مىقدار قاتارىدا ھېسابلىنىدۇ.»(153) «ئۇ كىرىمىنىڭ ھەرنىمە قىلىپ يەنىمۇ ئازىيىپ كېتىۋاتقانلىقى ئۈستىدە، مېنىڭ ھېچنەرسەم يوق، ھېچقانداق غەممۇ يېمەيمەن دېيىشى مۇمكىن. ئۇ كەلگۈسىدىن غەم قىلمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ ھايات كەچۈرۈشى ئۈچۈن مۇتلەق زۆرۈر نەرسىسىدىن باشقا، ھېچنەرسىسى يوق. ئۇ بىر ئىزدا يەنى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ھېسابلاپ بەرگەن باشلىنىش نۇقتىسىدا توختاپ قالغان. نېمە بولسا بولىۋەرسۇن، بەختلىك بولامدۇ ياكى بەختسىز بولامدۇ، ئىشقىلىپ ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋىتى يوق.»(154)

1863-يىلى، سۈرگۈن قىلىنىشقا ۋە مەجبۇرىي ئاممىۋى ئەمگەككە سېلىنىشقا ھۆكۈم قىلىنغان جىنايەتچىلەرنىڭ يېمەك-ئىچمەك ئەھۋالى ۋە ئەمگەك ئەھۋالى ئۈستىدە رەسمىي تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىلغان. تەكشۈرۈش نەتىجىسى ئىككى قېلىن كۆك تاشلىق كىتابتا خاتىرىلەنگەن.

(151) روجېرس: «ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك تارىخى ۋە باھا تارىخى»، 1866-يىل ئوكسفورد نەشرى، 1-توم، 693-بەت. «دېھقانلار يەنە يانچى بولۇپ قالدى.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 10-بەت) روجېرس ئەپەندى لىبېرالىزىم ئېقىمىغا مەنسۇپ[449]، ئۇ كوبدېن ۋە برايتنىڭ شەخسىي دوستى، شۇڭا، ئەسلا «ئۆتمۈشنى مەدھىيىلىگۈچى» ئەمەس.[450]

(152) «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات»، 1865-يىل لوندون نەشرى، 242-بەت. شۇڭا، نېمە ئۈچۈن ئۆيىنى ئىجارىگە بەرگۈچى ئىشچى ئازراقلا جىق پۇل تاپسا ئۇنىڭدىن يۇقىرىراق ئۆي ئىجارىسى ئالىدىغانلىقى، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى «ئىشچىنىڭ ئايالى ئىش تاپسىلا»، ئۇ ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىنى ئازايتىدىغانلىقى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. (يۇقىرىقىغا ئوخشاش).

(153) «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات»، 1865-يىل لوندون نەشرى، 135-بەت.

(154) «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات»، 1865-يىل لوندون نەشرى، 134-بەت.



ئۇنىڭدا مۇنداق يېزىلغان:

«ئەنگلىيە تۈرمىلىرىدىكى جىنايەتچىلەرنىڭ يېمەك-ئىچمەك ئەھۋالىنى مۇشۇ دۆلەتتىكى كەمبەغەللەر ھۇنەر ئۆگىنىش ئورنىدا قۇتقۇزۇشقا موھتاج كەمبەغەللەر شۇنىڭدەك ئەركىن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ يېمەك-ئىچمەك ئەھۋالى بىلەن تەپسىلىي سېلىشتۇرساق، ئالدىنقىسىنىڭ يېمەك-ئىچمەك ئەھۋالى كېيىنكى ئىككىسىنىڭكىدىن كۆپ ياخشى ئىكەنلىكى رەددىيەسىز نامايان بولىدۇ.»(155) «مەجبۇرىي ئاممىۋى ئەمگەككە سېلىنىدىغان جىنايەتچىلەرنىڭ ئەمگەك مىقدارى، ئادەتتىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەمگەك مىقدارىنىڭ تەخمىنەن يېرىمىغا توغرا كېلىدۇ».(156)[451]

تۆۋەندە بىرقانچە تىپىك گۇۋاھلىق سۆزلەرنى نەقىل كەلتۈرۈپ ئۆتىمەن. ئېدىنبۇرگ تۈرمە ئەمەلدارى جون سمىت گۇۋاھلىق بەرگەندە مۇنداق دېگەن:

«ئەنگلىيە تۈرمىلىرىدىكى يېمەك-ئىچمەكلەر ئادەتتىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭكىدىن كۆپ ياخشى.» (5056-نومۇرلۇق) «شوتلاندىيىنىڭ ئادەتتىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى گۆش قاتارلىق يېمەكلىكلەرنى ئاساسەن يېيەلمەيدۇ، بۇ—رېئاللىق.» (5057-نومۇرلۇق) «سىز جىنايەتچىلەرنىڭ يېمەك-ئىچمىكى چوقۇم ئادەتتىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭكىدىن كۆپ ياخشى بولۇشىنى چۈشەندۈرىدىغان بىرەر ئاساسنىڭ بارلىقىنى بىلەمسىز؟ — راستلا بىلمەيمەن» (3047-نومۇرلۇق) «سىز مەجبۇرىي ئاممىۋى ئەمگەككە سېلىنىشقا ھۆكۈم قىلىنغان جىنايەتچىلەرنىڭ يېمەك-ئىچمىكى بىلەن ئەركىن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ يېمەك-ئىچمىكى ئاساسەن ئوخشاش دېگەن مەسىلىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەجرىبىدىن ئۆتكۈزۈش كېرەك، دەپ قارامسىز؟»(3048-نومۇرلۇق) (157) ئۇنىڭدا يەنە مۇنداق يېزىلغان: «يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى مۇنداق دەيدۇ: مەن ناھايىتى ئېغىر ئىشلىسەممۇ، قورسىقىم تويمايدۇ. مەن تۈرمىدە تۇرغىنىمدا، مۇنىڭدەك ئىشلىمىسەممۇ تويغىدەك تاماق يەيتتىم، شۇڭا تۈرمىدىن قويۇپ بېرىلگەندىن كۆرە، تۈرمىدە تۇرغىنىم تۈزۈككەن.»(158)

(155) «قانۇن ئىجراسىنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ سۈرگۈن قىلىنغان ۋە ھاشار بىلەن قامالغانلارنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدىكى دوكلاتى»، 1863-يىل لوندون نەشرى، 42-بەت، 50-نومۇرلۇق.

(156) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 77-بەت، «باش سودىيە ئەسلىمىسى».

(157) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 2-توم گۇۋاھلىق سۆز.

(158) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 1-توم، ئىلاۋە، 280-بەت.

مەزكۇر دوكلاتنىڭ 1ـتوم ئىلاۋىسىدە بېرىلگەن تۆرلۈك جەدۋەللەرنى ئومۇملاشتۇرۇپ، تۆۋەندىكى سېلىشتۇرما جەدۋەلنى تۈزۈشكە بولىدۇ.

**ھەپتىلىك ئوزۇقلۇق مىقدارى**(158a)

(بىرلىكى: ئۇنسىيە)

| | ئازۇتلۇق تەركىبى | ئازۇتسىز تەركىبى | مىنېرال ماددا | جەمئى |
|---|---|---|---|---|
| پورتلاند تۈرمىسىدىكى جىنايەتچى | 28.95 | 150.06 | 4.68 | 183.69 |
| خانلىق دېڭىز ئارمىيە ماتروسى | 29.63 | 152.91 | 4.52 | 187.06 |
| ئەسكەر | 25.55 | 114.49 | 3.94 | 143.98 |
| هارۋا ياساش ئىشچىسى | 24.53 | 162.06 | 4.23 | 190.82 |
| نابۇرچىك | 21.24 | 100.83 | 3.12 | 125.19 |
| يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى | 17.73 | 118.06 | 3.29 | 139.08 |

1883ـيىلى مېدىتسىنا تەكشۈرۈش كومىتېتى خەلق ئارىسىدىكى ئوزۇقلىنىشى ناچارراق بولغان ھەرقايسى سىنىپلارنىڭ ئوزۇقلۇق ئەھۋالىنى بىرقېتىم تەكشۈردى، شۇ تەكشۈرۈشنىڭ ئومۇمىي نەتىجىسى كىتابخانلارغا مەلۇم.① ئۇنىڭدا يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئائىلىسىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ ئوزۇقلىنىشى «ئاچلىقتىن كېسەل بولۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىش»تا زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن چەكتىنمۇ تۆۋەن ئىكەنلىكى ئىپادىلىنىپ تۇردۇ. بولۇپمۇ كورنۇئول، دېۋون، سومېرسېت، ۋىلتشىر، ستاففورد، ئوكسفورد، بېركس ۋە خېرتس قاتارلىق جايلاردىكى نوقۇل

(158a) «قانۇن ئىجراسىنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ سۈرگۈن قىلىنغان ۋە ھاشار بىلەن قامالغانلارنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1863ـيىل لوندون نەشرى 1ـتوم قوشۇمچە 274ـ، 275ـبەتلەر.

① مۇشۇ تومنىڭ 1209ـ1214ـبېتىگە قاراڭ. ــ تۈزگۈچىدىن



دېھقانچىلىق رايونلىرىنىڭ ھەممىسىدە ئەھۋال تېخىمۇ شۇنداق. دوختۇر سمىت مۇنداق دەيدۇ:

«يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ئېرىشىدىغان ئوزۇقلۇق ئوتتۇرىچە مىقداردىن كۆپ، چۈنكى ئۇنىڭ يېمەكلىكى ئائىلىسىدىكى باشقا ئەزالارنىڭكىدىن خېلى كۆپ، بۇ ئۇنىڭ ئەمگەك قىلىشى ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدۇ. نامراتراق رايونلاردا، گۆش ياكى ياغنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك شۇ بىر ئادەمگە تەئەللۇق. ئۇنىڭ ئايالى ۋە يېتىلىش مەزگىلىدە تۇرۇۋاتقان باللىرى ئېرىشىدىغان ئوزۇقلۇق مىقدارى ئاساسەن يېتىشمەيدۇ، ئاساسلىقى ئازوت مىقدارى يېتەرلىك ئەمەس، ھەممە ۋىلايەتلەردە دېگۈدەك شۇنداق».(159)

ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ ئۆيىدە تۇرىدىغان ئەر مالاي ۋە دېدەكلەرنىڭ ئوزۇقلۇقى ئەكسىچە ناھايىتى يېتەرلىك. ئۇلارنىڭ ئومۇمىي سانى 1851ـيىلى 288 مىڭ 272 بولسا، 1861ـيىلى 204 مىڭ 962گە ئازايغان. دوختۇر سمىت مۇنداق دەيدۇ:

«ئاياللارنىڭ ئېتىزدا ئەمگەك قىلىشىنىڭ ئاز-تولا زەرەرى بولسىمۇ، لېكىن نۆۋەتتىكى ئەھۋالدا بىر ئائىلە ئۈچۈن ئېيتقاندا يەنىلا ناھايىتى پايدىلىق بولىدۇ، چۈنكى بۇنداق بولغاندا ئائىلىنىڭ ئاياغ، كىيىم-كېچەك سېتىۋېلىشى ۋە ئۆي ئىجارىسى تۆلىشىگە ئاز-تولا پۇل ئېشىدۇ، بۇنىڭ بىلەن بىر ئائىلە كىشىلىرىنىڭ تۈزۈكرەك ئوزۇقلىنىشىغىمۇ ئىمكان تۇغۇلىدۇ».(160)

شۇ تەكشۈرۈشنىڭ دىققەتنى ئەڭ قوزغايدىغان نەتىجىلىرىدىن بىرى شۇكى، ئۇ ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئوزۇقلۇقىنىڭ بىرلەشمە پادىشاھلىقتىكى باشقا رايونلاردىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭكىدىن كۆپ ناچارلىقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ بەردى. تۆۋەندىكى جەدۋەل بۇنىڭ

(159) «ئاممىۋى سەھىيە. 6ـنومۇرلۇق دوكلات. 1863ـيىل» 238ـ، 249ـ، 261ـ، 262ـبەتلەر.

(160) «ئاممىۋى سەھىيە. 6ـنومۇرلۇق دوكلات. 1863ـيىل» 262ـبەت.

دەلىلى:

## ئوتتۇراھال يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ھەپتىدە ئىستېمال قىلىدىغان ئۇگلېرود ۋە ئازوت مىقدارى(161)

(بىرلىكى گران)

| | ئۇگلېرود | ئازوت |
|---|---|---|
| ئەنگلىيە................ | 40673 | 1594 |
| ئۇئېلس................ | 48354 | 2031 |
| شوتلاندىيە............ | 48980 | 2348 |
| ئىرېلاندىيە............ | 43366 | 2434 |

دوختۇر سايمون ھۆكۈمەت سەھىيە دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ:

«دوختۇر خانتېرنىڭ دوكلاتىنىڭ ھەر بىر بېتى ئېلىمىزنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىغا تۇرالغۇ ئۆي يېتىشمەيدىغانلىقى شۇنداقلا تۇرالغۇلارنىڭ ناھايىتى ناچارلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ ئەھۋالى كۆپ يىللاردىن بۇيان ئۈزلۈكسىز ناچارلاشماقتا. ھازىر يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئۆي-ماكان تېپىشى ناھايىتى قىيىنلاشتى، تاپقان تەقدىردىمۇ ئۇلارنىڭ ئېھتىياجىغا پەقەتلا ماس كەلمەيدۇ، بۇ ھال بىر قانچە ئەسىردىن بۇيانقى ھەرقانداق ۋاقىتتىكىدىنمۇ ناچارلىشىپ كەتكەن

(161) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 17-بەت. ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ئالىدىغان سۈتنىڭ 1/4ىنى، بولكىنىڭ 1/2ىنى ئالىدۇ. 19-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا ئا. يۇنگ ئۆزىنىڭ «ئىرېلاندىيە ساياھەت خاتىرىسى» دېگەن ئەسىرىدە ئىرېلاندىيە ئىشچىسىنىڭ ئوزۇقلىنىش شارائىتى ياخشىراق، دەپ كۆرسەتكەنىدى. بۇنىڭ سەۋەبى ناھايىتى ئاددىي: كەمبەغەل ئىرېلاندىيە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى باي ئەنگلىيە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىدىن كۆپ ئىنسانپەرۋەر. ئۇئېلسقا كەلسەك، تېكىستتا نەقىل كەلتۈرۈلگەن ماتېرىياللار ئۇنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىغا ماس كەلمەيدۇ. «ئۇ يەردىكى دوختۇرلار بىردەك: ئاھالىنىڭ سالامەتلىك ئەھۋالىنىڭ ناچارلىشىشىغا ئەگىشىپ، سىل ۋە چاشقان يارىسى قاتارلىق كېسەللىكلەردىن ئۆلۈش نىسبىتى ناھايىتى يۇقىرىلاپ كېتىۋاتىدۇ، سالامەتلىك ئەھۋالىنىڭ ناچارلىشىشى نامراتلىقتىن كېلىپ چىقىۋاتىدۇ، دەپ قارىماقتا. شۇ جايدىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ بىر كۈنلۈك تۇرمۇش



بولۇشى مۇمكىن. بولۇپمۇ يېقىنقى20 -30 يىلدىن بۇيان، بۇ ئاپەت ناھايىتى تېز يامرىماقتا، ھازىر يېزا ئاھالىسىنىڭ تۇرالغۇ شارائىتى بەك ناچارلىشىپ كەتتى. يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئەمگىكى

خىراجىتى تەخمىنەن 5 پېنس، نۇرغۇن جايلاردا ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى (ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىمۇ ناھايىتى غورىگىل) بۇنىڭدىنمۇ ئاز ھەق بېرىدۇ. ناھايىتى كۆپ سۇڭپياز سېلىنغان ئارپا ئۇمىچى ياكى سۇلۇ ئۇمىچىغا قورۇپ تارمۇش بولۇپ كەتكەن، ھەزىم قىلىش تەس، تۇزلانغان گۆش ياكى كىچىككىنە ياغ تېتىتقۇ قىلىنىدۇ، مانا بۇ يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ كۈندە يەيدىغان چۈشلۈك تامىقى... سانائەت تەرەققىياتىنىڭ ئاقىۋىتى يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ئۈچۈن ئېيتقاندا شۇ بولدىكى، مۇشۇنداق سوغۇق، نەم كىلىماتتا ئۆيدە توقۇلغان پۇختا پاختا رەختنىڭ ئورنىنى ئەرزان باھالىق پاختا توقۇلما بۇيۇمى ئالدى، كۈچلۈك ئىچىملىكنىڭ ئورنىنى «ئاتاقتىكى» چاي ئالدى... دېھقان جۇدۇن-چاپقۇن، يامغۇر-يېشىندا نەچچە سائەت ئىشلەپ ئۆز ئۆيىگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، لاي كۆمۈر ياكى سېغىز توپا بىلەن كۆمور ئۇۋۇقىدىن ياسالغان كۆمۈر كاللىكىنى كۆيدۈرۈپ، ئوتتا قاقلىنىپ ئولتۇرىدۇ، كاربون كىسلاتاسى بىلەن گۈڭگۈرت كىسلاتاسىنىڭ ھىدى ئۆينى بىر ئالىدۇ. ئۇنىڭ ئۆيىنىڭ تاملىرى سېغىز لاي بىلەن تاشتىن قوپۇرۇلغان، ئۆيىنىڭ تېگى قۇپقۇرۇق يەر بولۇپ، بۇرۇن ئۆي سېلىنمىغان ۋاقىتتىكىدىن پەرقلەنمەيدۇ، ئۆگزىسى ھۆل پاخال بىلەن پاخپايتىپ يېپىلغان. ئىسسىق ساقلاش ئۈچۈن ئۆينىڭ ھەممە يوچۇق-ئاراچلىرى ھىم ئېتىۋېتىلگەن. ئىشچى ئەنە شۇنداق سېسىقچىلىق پۇراپ تۇرغان ئۆيدە داق يەردە ئولتۇرۇپ، خوتۇن-بالىلىرى بىلەن كەچلىك تاماق يەيدۇ، كۆپىنچە ئۆزىنىڭ ھۆل بولۇپ كەتكەن شۇ بىردىنبىر كىيىمنى ئۆز تېنىنىڭ ئىسسىقىدا قۇرىتىدۇ. ئىلگىرى مۇشۇنداق ئۆيلەردە نەچچە سائەت تۇرۇشقا مەجبۇر بولغان بەزى ئاكوشېرلار ئاياغلىرىنىڭ ئۆيدىكى لاي-پاتقاققا قانداق پېتىپ قالغانلىقىنى، ساپ ھاۋادىن ئازراق نەپەسلىنىش ئۈچۈن تامدىن قانداق قىلىپ تۆشۈك ئاچقانلىقىنى (بۇ ناھايىتى ئوڭاي!) تەسۋىرلەپ بەرگەنىدى. ھەرقايسى تەبىقىدىكى كۆپلىگەن گۇۋاھچىلار قورسىقى تويمىغان دېھقانلارنىڭ ھەر كۈنى كېچىسى سالامەتلىككە زىيانلىق مۇھىتتا تۇرىدىغانلىقىنى؛ نەتىجىدە تېنى ئاجىزلىشىپ، چاشقان يارىسىغا گىرپىتار بولىدىغانلىقىغا دەلىل-ئىسپاتلارنىڭ ناھايىتى كۆپلۈكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ ... كارمارتېن ۋە كاردىگان ۋىلايىتى ۋەخپە رايون ئەمەلدارلىرىنىڭ دوكلاتىدىمۇ ئوخشاش ئەھۋال ناھايىتى ئېنىق ئىسپاتلاپ بېرىلگەن. بۇنىڭدىن باشقا يەنە بىر تېخىمۇ چوڭ ئاپەت گومۇشلۇق كېسىلىنىڭ يامرىشىدۇر. ئەمدى ئىقلىم ئەھۋالى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتەيلى. ئۇئېلس تەۋەسىدە، بىر يىلنىڭ 8-، 9-ئېيىدا كۈچلۈك غەربىي جەنۇب بورىنى چىقىپ، قارا يامغۇر ياغىدۇ، ئاساسلىقى ئېدىرلىقنىڭ غەربىي يانباغرى قارا يامغۇرنىڭ ھۇجۇمىغا ئۇچرايدۇ. دەل-دەرەخ ناھايىتى ئاز بولۇپ، پەقەت دالدا يەرلەردىلا ئۇچرايدۇ، ئوچۇقچىلىقتىكى دەل-دەرەخلەرنىڭ ھەممىسىنى بوران ئۇرۇپ ياتقۇزۇۋېتىدۇ. ئۆيلەرنىڭ ھەممىسى تاغ باغرىدا، كۆپىنچە جىلغا ياكى تاش ئورەكلىرىگە سېلىنغان بولىدۇ، بۇنداق جايلاردا پەقەت كىچىك قوي ۋە يەرلىك كالىلارلا ياشىيالايدۇ... ياشلارنىڭ ھەممىسى گلامورگىن ۋە

بىلەن بېيىغانلار ئۇلارغا ئازـتولا ئىلتىپات قىلىشنى مۇۋاپىق كۆرمىسە، ئۇلارنىڭ ئۆزى بۇنىڭغا ناھايىتى ئاجىزلىق قىلىدۇ. يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ئۆزى تېرىۋاتقان يەرنىڭ ئەتراپىدىن تۇرالغۇ تاپالامدۇ، بۇ يەرنى ئادەم تۇرىدىغان ئۆي قىلامدۇ ياكى چوشقىخانا قىلامدۇ، شۇنداقلا ئۇنىڭ يېنىدا نامراتلىق ئازابىنى زور دەرىجىدە يېنىكلىتىدىغان كىچىككىنە بېغى بولامدۇ-يوق—بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇ ئىشچىنىڭ ئۆي ئىجارىسىنى تۆلەشتى تۆلەشتىن خالاش-خالىماسلىقى ياكى تۆلەشكە قۇربى يېتىدىغان-يەتمەيدىغانلىقىغا باغلىق بولماستىن، بەلكى باشقىلارنىڭ «ئۆز مۈلكىنى ئۆز مەيلىچە ئىدارە قىلىش» ھوقۇقىنى قانداق يۈرگۈزۈشىگە باغلىق. ئىجارە يېرىنىڭ قانچىلىك چوڭ بولۇپ كېتىشىدىن قەتئىينەزەر، ھەرقانداق بىر قانۇندا ئۇ يەرگە ئىشچىلارغا مەلۇم مىقداردا تۇرالغۇ ئۆي سېلىنىشى شەرت، دەپ بەلگىلەنمىگەن، ئۇبدانراق تۇرالغۇ سېلىشتىن تېخىمۇ ئىغىز ئاچقىلى بولمايدۇ؛ ئىشچىنىڭ ئەمگىكى يەرگە نىسبەتەن يامغۇر ۋە قۇياش نۇرىغا ئوخشاش زۆرۈر بولسىمۇ، لېكىن قانۇندا ئىشچىنىڭ يەرنى ساقلاپ قېلىشى توغرىسىدا قىلچىلىك ھوقۇق بېرىلمىگەن... كۆپچىلىكنىڭ ھەممىسىگە ئايان يەنە بىر ئەھۋال ئىشچىلارنىڭ ئازابىنى تېخىمۇ ئېغىرلاشتۇرۋەتكەن ... ئۇ بولسىمۇ نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنىدىكى تۇرالغۇ ۋە نامراتلارنى قوتقۇزۇش بېجى ئېلىش توغرىسىدىكى بەلگىلىمىنىڭ تەسىرى.(162) مۇشۇ قانۇنىنىڭ تەسىرىدە، ھەرقايسى ۋەخپە رايونلار ماددىي مەنپەئەتنى كۆزلەپ، ئۆز رايونىدا تۇرىدىغان يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ سانىنى ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈردى؛ چۈنكى يامىنى شۇكى، دېھقانچىلىق ئەمگىكى مېھنەتكەش ئىشچى ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىنى مەڭگۈ ئىشەنچلىك مۇستەقىل ئورۇنغا ئىگە قىلالمايدۇ، بەلكى كۆپ ھاللاردا قۇتقۇزۇشقا موھتاج بولىدىغان يوقسۇللۇقنىڭ ياكى ئۇزۇن ياكى قىسقا تۈيۈق يولغا سالىدۇ، پۈتكۈل سەپەردە ئىشچىنىڭ قۇتقۇزۇشقا موھتاج بولىدىغان يوقسۇللۇقى شۇنچىلىك يېقىنكى، ئۇ ئاغرىپلا قالسا ياكى ۋاقىتىنچە ئىشسىز قالسىلا، ۋەخپە رايونىدىن دەرھال قۇتقۇزۇش ئېلىشقا مەجبۇر

---

مونمۇس ۋىلايىتىنىڭ شەرقىدىكى كان رايونىغا كېتىدۇ... كارمارتېن ۋىلايىتى كان ئىشچىلىرىنىڭ مەنبەسى ۋە مېيىپلارنىڭ پاناھگاھىدۇر... بۇ يەردىكى ئاھالە ئەسلىي ھالىتىنى ئاران-ئاران ساقلاپ تۇرماقتا. كاردىگان ۋىلايىتىدە ئاھالە تۆۋەندىكىچە:

| | 1851-يىلى | 1861-يىلى |
|---|---|---|
| ئەرلەر........ | 45155 | 44446 |
| ئاياللار....... | 52459 | 52955 |
| | 97614 | 97401». |

(دوختۇر خانتېرنىڭ دوكلاتى، «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات. 1864-يىلى» 1865-يىل لوندون نەشرى، 498—502-بەتلەرگە قاراڭ)

(162) 1865-يىلى بۇ قانۇنغا بەزى تۈزىتىش كىرگۈزۈلدى. لېكىن كىشلەر بۇ تۈزىتىشنىڭ ھېچ ئىشقا ئەسقاتمايدىغانلىقىنى ئۆز تەجرىبىلىرىدىن ناھايىتى تېزلا بىلدى.



بولىدۇ؛ شۇڭا، يېزا ئىگىلىك نوپۇسى ۋەخپە رايوندا ئولتۇراقلاشسىلا، ۋەخپە رايوننىڭ قۇتقۇزۇش بېجى يۈكىنى ئېغىرلاشتۇرۇۋېتىدۇ... چوڭ زېمىندارلار(163) ئۆز زېمىنىدا ئىشچىلارنىڭ تۇرالغۇ سېلىشىغا رۇخسەت قىلمىسىلا، نامراتلار ئۈچۈن ئۈستىگە ئالىدىغان يۈكنىڭ يېرىمى يېنىكلەيدۇ. «ئۆز مۈلكىنى ئۆز مەيلىچە ئىدارە قىلالايدىغان» زېمىندارلار يەرگە بولغان مۇتلەق ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىغا تايىنىپ، ئۆز يېرىنى تېرىغۇچىلارغا ياقا يۇرتلۇقلارغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلالايدۇ ھەم ئۇلارنى ئۆز ئېكىنزارلىقىدىن قوغلاپ چىقىرىۋېتەلەيدۇ. يەرگە بولغان بۇنداق مۇتلەق ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىنى ئەنگلىيىنىڭ ئاساسىي قانۇنى ۋە قانۇنلىرىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ئېتىراپ قىلىدىغانلىقى مەزكۇر دوكلاتنىڭ مۇزاكىرە دائىرىسىگە كىرمەيدۇ... بۇنداق قوغلاپ چىقىرىش ھوقۇقى نەزەرىيە مەسىلىسى بولۇپلا قالماستىن، ئەمەلىيەتتىمۇ كەڭ دائىرىدە يۈرگۈزۈلمەكتە. بۇ يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ تۇرالغۇ شارائىتىغا ھەل قىلغۇچ تەسىر كۆرسىتىدىغان ئەھۋالنىڭ بىرى ... بۇ ئاپەتنىڭ تەسىر دائىرىسىنى يېقىندا ئېلىپ بېرىلغان نوپۇس تەكشۈرۈشتىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. شۇ تەكشۈرۈشكە ئاساسلانغاندا، يېقىنقى 10 يىلدا، يەرلىكنىڭ ئۆيگە بولغان ئېھتىياجى ئاشقان بولسىمۇ، لېكىن ئەنگلىيىنىڭ 821 رايونىدا چېقىلىۋاتقان ئۆيلەر بارغانسېرى كۆپىيىۋاتىدۇ، ھەتتا ئولتۇراقلاشمىسا بولمايدىغان كىشلەر (يەنى ئۆزى ئىشلەۋاتقان ۋەخپە رايوندا ئولتۇراقلاشمىسا بولمايدىغانلار) بىر يەرگە قايرىپ قويۇلغاندىمۇ، 1861-يىلدىكى ئاھالە 1851-يىلدىكىدىن %$5\frac{1}{3}$ ئاشقان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار تۇرۇۋاتقان تۇرالغۇ ئۆي %$4\frac{1}{2}$ كېمەيگەن... دوختۇر خانتېر مۇنداق دېيدۇ، ئاھالىنى ئازايتىش نىشانىغا يەتكەن ھامان، كىشلەر تاماشا قىلىدىغان يېزىلار بارلىققا كېلىدۇ، ئۇ يەردە كىچىك ئۆيلەر ھېچقانچە قالمايدۇ، پادىچى، باغۋەن ۋە ئوۋ مەيدانىغا قارايدىغانلارغا ئوخشاش مۇقىم خىزمەتكارلاردىن باشقا ھېچكىمنىڭ ئولتۇراقلىشىشىغا رۇخسەت قىلىنمايدۇ، پەقەت شۇلارلا ساخاۋەتلىك خوجايىنىدىن ئۆز تەبىقىسىگە نىسبەتەن يامان ئەمەس تەمىناتقا ئېرىشەلەيدۇ.(164) لېكىن يەرنى تېرىماي بولمايدۇ، بۇنىڭ بىلەن شۇنداق مەنزىرىنى

---

(163) تېكىستنى چۈشۈنۈشكە قۇلايلىق بولسۇن ئۈچۈن، بۇ يەردە شۇنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ: close villages (يېپىق يېزىلار) بىر ياكى بىرقانچە چوڭ زېمىندارنىڭ ئىلكىدىكى يېزىنى كۆرسىتىدۇ؛ open villages (ئوچۇق يېزىلار) يېرى نۇرغۇن ئۇششاق زېمىندارغا تەۋە يېزىلارنى كۆرسىتىدۇ. قۇرۇلۇش تەۋەككۈلچىلىرى مۇشۇنداق ئېچىۋېتىلگەن يېزىلاردىلا تۇرالغۇ ئۆي ۋە مېھمانخانا سالالايدۇ.

(164) كىشلەر تاماشا قىلىدىغان بۇنداق يېزىلار يېكاتېرىنا II قىرىمغا ساياھەت قىلغان ۋاقتىدا كۆرگەن يېزىلارغا ئوخشاش سىرتىدىن چىرايلىق كۆرۈنىدۇ. يېقىندا پادىچىلارمۇ كىشلەر تاماشا قىلىدىغان بۇ يېزىلاردىن قوغلاپ چىقىرىلىدىغان بولدى. مەسىلەن، خاربورو بازىرىنىڭ ئەتراپىدا 500 ئاكر كېلىدىغان قوي باقىدىغان يايلاق بولۇپ، بۇ يەرگە بىرلا ئەر ئەمگەك كۈچى لازىم ئىكەن. ئىلگىرى بۇ بىپايان يايلاق-لېستېر ۋە شىمالىي ئامپتون چارۋىچىلىق مەيدانلىرىنى

كۆردۈقكى، يەر تېرىشقا ياللانغان ئىشچىلار زېمىندارنىڭ ئۆيىدە ئىجارىگە ئولتۇرىدىغانلار بولماستىن، بەلكى ئۈچ مىل يىراقلىقتىكى ئوچۇق يېزىدىن كېلىدۇ؛ بۇنداق ئوچۇق يېزىلاردا نۇرغۇن ئۇششاق ئۆي ئىگىلىرى بولىدۇ، ئۇلار يېپىق يېزىلاردىكى ئىشچىلارنىڭ ئۆيلىرى چېقىۋېتىلگەندىن كېيىن بۇ كىشىلەرنى قوبۇل قىلغان. مۇشۇنداق نەتىجىگە يۈزلىنىۋاتقان جايلاردا، كىچىك ئۆيلەر تولىمۇ ۋەيران بولۇپ، ئۇلارنىڭ قانداق تەقدىرگە قالىدىغانلىقىنى ئىپادىلەپ تۇرىدۇ. بۇ كىچىك ئۆيلەر تەبىئىي ئۆرۈلۈپ چۈشۈشنىڭ ھەرقايسى باسقۇچلىرىدا تۇرماقتا. ئۆينىڭ ئۆگزىسى گۈمۈرۈلۈپ چۈشمىسىلا، ئىشچىلارغا ئىجارىگە بېرىلىدۇ، ئىشچىلار خېلى ياخشى ئۆيگە تۆلىنىدىغان ئىجارە ھەققىگە باراۋەر ھەق تۆلىسىمۇ، مۇشۇنچىلىك ئۆينى ئىجارىگە ئالالىغىنىدىن ناھايىتى خۇشال بولىدۇ. لېكىن ئۆي ھېچبىر رېمونت قىلىنمىغان، ئوڭشالمىغان بولۇپ، قولىدا تىيىنىنىڭ سۇنۇقى يوق بۇ كىشىلەر ئۆزلىرى تۈزەشتۈرۈۋالىدۇ. ئۆي ئاخىرقى ھېسابتا ئادەم تۇرغۇسىز بولۇپ قالغاندىلا، بۇ چېقىۋېتىلىدىغان ئۆيدىن بىرىنىڭ كۆپەيگەنلىكىدىن، شۇنداقلا كەلگۈسىدىكى قۇتقۇزۇش بېجىنىڭ مۇناسىپ ئازايغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ خالاس. چوڭ زېمىندارلار ئاھالىنى ئۆز كونتروللۇقىدىكى يەردىن قوغلاپ چىقىرىپ، قۇتقۇزۇش بېجىدىن قۇتۇلغان پەيتتە، يېقىن ئەتراپتىكى كىچىك يېزا، بازارلار ياكى ئوچۇق يېزىلار قوغلاپ چىقىرىلغان بۇ ئىشچىلارنى قوبۇل قىلىدۇ. مەن يېقىن ئەتراپتىكى دېدىم، لېكىن بۇ «يېقىن ئەتراپتىكى» يەرمۇ ئىشچىلار ھەر كۈنى جاپالىق ئىشلەيدىغان ئىجارە يېرىدىن 3-4 مىل يىراقتا بولۇشى مۇمكىن. بۇنداق بولغاندا، ئىشچى ھەر كۈنلۈك بولكىسىغا ئېرىشىش ئۈچۈن، كۈنلەپ ئىشلىگەندىن باشقا، يەنە ھېچبىر ئىش ئەمەستەك 6-8 مىل يول يۈرۈپ ئىشقا بېرىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭ خوتۇن-باللىرىنىڭ يېزىدا قىلىدىغان ئىشلىرىمۇ ئوخشاش جاپالىق شارائىتتا ئېلىپ بېرىلىدۇ. ھالبۇكى تۇرار جاينىڭ يىراقلىقىدىن كۆرۈلىدىغان جاپا-مۇشەققەتلەر يالغۇز بۇلا ئەمەس. ئوچۇق يېزىلاردا، قۇرۇلۇش تەۋەككۇلچىلىرى كىچىككىنە يەر سېتىۋېلىپ، ئىمكانقەدەر تىقمۇتىقما قىلىپ ئەڭ ئاددىي ئۆيلەرنى سالىدۇ. بۇ كاتەكتەك ئۆيلەرگە ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى تولۇپ كېتىدۇ. بۇ كىچىك ئۆيلەر كەڭرى ئېتىزلىقتا بولسىمۇ، لېكىن شەھەرلەردىكى ئەڭ ناچار ئۆيلەرنىڭ ئەڭ رەزىل ئالاھىدىلىكلىرى ئىپادىلىنىپ تۇرىدۇ(165)··· يەنە بىر تەرەپتىن، ئۆزى تېرىقچىلىق قىلىدىغان يەردە

بىسىپ ئۆتۈشكە كېتىدىغان ۋاقىتنى ئازايتىش ئۈچۈن، پادىچى ئادەتتە دېھقانچىلىق مەيدانىدىن كىچىك ئۆيگە ئېرىشەلەيتتى. لېكىن ھازىر ئۇنىڭغا ھەپتىسىگە 13 شىللىڭ تۇرالغۇ ھەققى بېرىلىدىغان بولغاچقا، ئۇنىڭ ناھايىتى يىراقتىكى ئوچۇق يېزىدىن ئۆزىگە تۇرار جاي تېپىشى لازىم بولدى.

(165) «ئىشچىلارنىڭ تۇرالغۇسى (ئوچۇق يېزىلاردا بۇنداق ئۆيلەر ئەلۋەتتە ھەرقاچان تىقمۇتىقما بولۇپ كېتىدۇ) ئادەتتە قاتار-قاتار سېلىنىدۇ، ئارقا تېمى قۇرۇلۇش تەۋەككۇلچىلىرى ئۆزىنىڭكى دەۋالغان كىچىككىنە يەرگە ياندىشىپ بولىدۇ. شۇڭا بۇنداق ئۆيلەرگە ئالدى تەرىپىدىنلا يورۇقلۇق ۋە ھاۋا كىرىپ تۇرىدۇ»( دوختۇر خانتېرنىڭ دوكلاتى، «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق



تۇرىدىغان ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىگە لايىق تۇرالغۇغا ئېرىشەلەيدۇ، دەپ ئويلاش ئەسلا مۇمكىن ئەمەس. ھەتتا ئەڭ ئېسىل ئېكىنزارلىقتىمۇ ئىشچىلارنىڭ ئۆيلىرى كۆپىنچە ئىنتايىن ئاددىي بولىدۇ. بەزى زېمىندارلار ئىشچى ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىنىڭ ئېغىلدا ياتقىنىمۇ چوڭ ئىش دەپ قارايدۇ، لېكىن ئۇلار مۇشۇنداق ئۆيلەرنى ئىجارىگە بەرگەندە، ئىمكانقەدەر كۆپرەك ئىجارە ھەققى ئېلىشتىن ئۆيالمايدۇ.(166) بۇ ئەبجەقى چىقىپ كەتكەن ئۆي بولۇشى، بىر ئېغىزلا ياتقى بار ئۆي بولۇشى،

دوكلات. 1864-يىل» 135-بەت). يېزىلاردا، پۈتخانا خوجايىنى ياكى ئۇششاق دۇكاندارلارمۇ كۆپ ھاللاردا ئۆز ئۆيىنى ئىجارىگە بېرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىدىن باشقا مۇنداق 2-خوجايىنىمۇ بولىدۇ. ئۇ ئۆز نۆۋىتىدە مۇشۇ خوجايىنىنىڭ دائىملىق خېرىدارى بولۇشى كېرەك. «يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ھەپتىلىك كىرىمى 10 شىللىڭ، ئۇ ھەر يىلى تۆت فوند ستېرلىڭ ئۆي ئىجارىسى تاپشۇرغاندىن سىرت، يەنە كىچىك دۇكاندارنىڭ ئۆزى بەلگىلەپ قويغان باھاسى بويىچە يەنە ئۇنىڭغا ئاز-تولا چاي، قەنت، ئۇن، سوپۇن، شام ۋە پىۋا ئېلىپ بېرىشى لازىم» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 132-بەت). بۇ ئوچۇق يېزىلار ئەمەلىيەتتە ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك پرولېتارلىرىنىڭ «سۈرگۈن يېرى» بولۇپ قالغان. نۇرغۇن كىچىك ئۆيلەر بەئەينى مېھمانخانا بولۇپ، شۇ ئەتراپتىكى لۈكچەكلەر بۇ يەرگە كىرىپ-چىقىپ تۇرىدۇ. يېزىلىقلار ۋە ئۇلارنىڭ ئائىلىسى ئەڭ ناچار مۇھىتتىمۇ كۆپ ھاللاردا ساددا، تۈز مىجەزىنى ئادەمنى ھەيران قالدۇرغان دەرىجىدە ساقلاپ كېلەلىسىمۇ، بۇنداق يەرلەردە ئۇزۇل-كېسىل چۈشكۈنلىشىپ كېتىدۇ. ئېسىلزادە شېيلوكلار ئوتتۇرىسىدا قۇرۇلۇش تەۋەككۇلچىلىرى، كىچىك زېمىندارلار ۋە ئوچۇق يېزىلار ئۈستىدە سۆز بولغاندا، مۇغەمبەرلەرچە يەلكىسىنى قىسىپ قويۇش بىر خىل مودىغا ئايلانغان. ئۇلارنىڭ «يېپىق يېزىلىرى ۋە تاماشا قىلىدىغان يېزىلىرى» «ئوچۇق يېزىلار»نىڭ مەنبەسى ئىكەنلىكى، شۇنداقلا كېيىنكىسى بولمىسا، ئالدىنقىسىنىڭ بولمايدىغانلىقى ئۇلارغا ناھايىتى ئايدىڭ. «ئەگەر ئوچۇق يېزىلاردىكى ئۇششاق زېمىندارلار بولمىغان بولسا، مۇتلەق كۆپ ساندىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئۆزلىرى ئىشلەيدىغان ئېكىنزارلاردىكى دەرەخ تۈۋىدە تۈنەشكە مەجبۇر بولاتتى» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 135-بەت). «ئوچۇق يېزا» بىلەن «يېپىق يېزا» تۈزۈمى ئەنگلىيىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدىكى ۋىلايەتلەردە ۋە پۈتكۈل شەرقىي قىسىم رايونلىرىدا ئىنتايىن ئەۋج ئالغان.

(166) «ئۆي ئىجارىگە بەرگۈچى (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ياكى زېمىندار) باشقىلارنىڭ ئەمگىكىگە بىۋاستە ياكى ۋاستىلىك تايىنىپ بېيىيدۇ، ئۇلار ھەربىر ئادەمگە ھەپتىسىگە 10 شىللىڭ ھەق بېرىدۇ، ئاندىن ھەر يىلى بۇ يالاڭتۆشلەردىن 4 ياكى 5 فوند ستېرلىڭ ئىجارە ھەققى شىلىۋالىدۇ. بۇنداق ئۆيلەر ئوچۇق بازاردا 20 فوند ستېرلىڭغىمۇ يارىمايدۇ، لېكىن زېمىندارنىڭ ھوقۇقى بولغاچقا، مۇشۇنداق سۈنئىي باھا ساقلاپ قېلىنغان، زېمىندار: «ئۆيۈمدە ئولتۇرساڭ ئولتۇر، بولمىسا يوقال، مېنىڭ ئىسپاتنامىسىز باشقا يەردىن پاناھگاھ تاپالىغىنىڭنى كۆرەي ···» دەيدۇ. ئەگەر بىرەرسى ئۆز ئەھۋالىنى ياخشىلىماقچى بولۇپ، تۆمۈريولغا ياكى تاش

ئوچىقى، هاجەتخانىسى، ئىچىپ-يايقىلى بولىدىغان دېرىزىسمۇ يوق، كىچىككىنە ئىرىقچىسىدىن باشقا هېچقانداق سۇ يەتكۈزۈپ بېرىدىغان قۇرۇلمىلىرى، بېغىمۇ يوق ئۆي بولۇشى مۇمكىن، لېكىن ئىشچى بۇنداق ئادىلسىزلىققا بىرەر نەرسە دېيىشكە ئاجىزلىق قىلىدۇ. بىزنىڭ سەھىيەساقچى قانۇنلىرىمىز قۇرۇق گەپ بولۇپ قېلىۋەردى. بۇ قانۇنلار تېخى دەل مۇشۇنداق ئەبجەق ئۆيلەرنى ئىجارىگە بېرىدىغان زېمىندارلارغا تايىنىپ يولغا قويۇلىدۇ... ئاندا-ساندا چېلىقىپ قالىدىغان يارقىن مەنزىرىلەرگە مەپتۇن بولۇپ، ئەنگلىيە مەدەنىيىتىگە نۇقسان يەتكۈزىدىغان نۇرغۇن پاكىتنى نەزەردىن ساقىت قىلىشقا هەرگىز يول قويماسلىقىمىز كېرەك. هازىرقى تۇرالغۇ شارائىتى كىشىنى هەيران قالدۇرغىدەك هالغا چۈشۈپ قالسىمۇ، لېكىن نوپۇزلۇق كۆزەتكۈچىلەر تۇرالغۇلار ئومۇمىيلۇك ئىنتايىن ناچار بولسىمۇ، ئەمما تۇرالغۇنىڭ يېتىشمەسلىكىگە سېلىشتۇرغاندا، بۇ هېچقانچە ئاپەت ئەمەس، دېگەن يەكۈننى چىقاردى. بۇ هال ھەقىقەتەنمۇ بەك قورقۇنۇچلۇق. كۆپ يىللاردىن بۇيان، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ تۇرالغۇ شارائىتىنىڭ ناھايىتى قىستىلىشقاقلىقى تەن ساغلاملىققا كۆڭۈل بۆلىدىغان كىشىلەرنى قاتتىق خاتىرجەمسىزلەندۈرۈپلا قالماي، تۈزۈكرەك ھەممە ئەخلاقلىق تۇرمۇش كەچۈرۈشكە كۆڭۈل بۆلىدىغانلارنىمۇ قاتتىق خاتىرجەمسىزلەندۈردى. چۈنكى يېزىلاردا يۇقۇملۇق كېسەلنىڭ يامراش ئەھۋالى توغرىسىدا دوكلات بەرگەن كىشىلەر بىر قېلىپتىكى، قارىماققا كونىراپ كەتكەن سۆز-ئىبارىلەرنى ئىزچىل ئىشلىتىپ، ئۆيلەرنىڭ ئادەمگە تولۇپ كەتكەنلىكىدىن پەيدا بولغان يۇقۇملۇق كېسەلنىڭ يەنىمۇ يامراپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش يولىدىكى بارلىق تىرىشچانلىقنىڭ بىكارغا كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتمەكتە. دوكلاتتا يېزا تۇرمۇشىنىڭ ئەسلىدە سالامەتلىككە نۇرغۇن پايدىسى بارلىقى، لېكىن ئاھالىنىڭ زىيادە زىچلىقى سەۋەبىدىن، يۇقۇملۇق كېسەلنىڭ تارقىلىشى زور دەرىجىدە كۈچىيىپلا قالماي، يۇقمايدىغان كېسەللىكنىمۇ ناھايىتى ئوڭايلا كۆرۈلۈۋاتقانلىقى قايتا-قايتا ئىسپاتلانماقتا. بۇنداق ئەھۋالنى ئاشكارىلىغۇچىلار باشقا ئاپەتلەرگىمۇ سۈكۈت قىلىپ تۇرمىدى. گەرچە ئۇلارنىڭ ئەسلىدىكى ۋەزىپىسى ساقلىقنى ساقلاش خىزمىتىلا بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ھامان مەسىلىنىڭ باشقا تەرەپلىرىگە دىققەت قىلىشقا مەجبۇر بولدى. ئۇلار دوكلاتلىرىدا مۇنۇلارنى كۆرسەتتى، توي قىلغان ۋە قىلمىغان ئەر-ئاياللار دائىم كاتەكتەك ئۆيلەردە قىستىلىشىپ تۇرىدۇ، بۇ هال كىشىلەرنى بۇنداق ئەهۋالدا نوموس ۋە سالاپەتكە قاتتىق زەخمەت يېتىدىغانلىقىغا، ئەخلاقتىكى بۇزۇلۇشنىڭ مۇقەررەر ئىكەنلىكىگە شەكسىز ئىشەندۈرىدۇ(167)... مەسىلەن، يېقىندا بەرگەن دوكلاتىمنىڭ ئىلاۋىسىدە،

مەيدانلىرىغا بېرىپ ئىشلىمەكچى بولسا، يەنە ھېلىقى ھوقۇق ئۇنىڭغا: «ياكى مۇشۇنداق ئاز ئىش ھەققى ئېلىپ ماڭا ئىشلەيسەن، ياكى گېپىڭنى دەپ بولۇپ بىر ھەپتە ئىچىدە كۆزۈمدىن يوقىلىسەن، چوشقاڭ بولسا، ئۇنىمۇ ئال، كېيىن كۆرىمەن، كۆكتاتلىقىڭدىكى ياڭيۇرىڭنى قانچە پۇلغا ساتارسەنكىن» دەيدۇ. ئەگەر زېمىندار (ياكى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى) باشقا چارىلەرنىڭ تېخىمۇ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى ھېس قىلسا، ئۇ ئۆي ئىجارىسىنى ئۆرلىتىپ، ئىشچىنىڭ ئىشنى تاشلاپ كەتكىنىنىڭ جازاسى قىلىدۇ». (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 132ـبەت)

(167) «يېڭى توي قىلغان ئەر-خوتۇن ئۆزلىرى بىلەن بىر ئۆيدە ياتقان بالاغەتكە يەتكەن



دوختۇر ئوردنىڭ بۇككىنھام ۋىلايىتى ۋىنگ رايونىدا تۇيۇقسىز كېزىك تارقالغانلىقى توغرىسىدىكى دوكلاتىنى قىستۇرغانىدىم. ئۇ ئۇئېنگرىفتىن كەلگەن بىر ياشنىڭ كېزىكنى ۋىنگ رايونىغا قانداق ئېلىپ كەلگەنلىكى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتىدۇ. ئۇ يىگىت كېسەل بولغان دەسلەپكى بىرقانچە كۈندە توققۇز ئادەم بىلەن بىر ئۆيدە ياتقانىكەن. ئىككى ھەپتە ئىچىدىلا ئۆيدىكى بىرقانچەيلەنگە كېسەل يۇقۇپتۇ. بىرقانچە ھەپتە ئىچىدە، توققۇز ئادەمدىن بەشى كېزىك بولۇپتۇ، بىر ئادەم ئۆلۈپ كېتىپتۇ! شۇنىڭ بىلەن بىرگە، سانت جورجى دوختۇرخانىسىنىڭ دوختۇرى گارۋېي شەخسىي داۋالاش مۇناسىۋىتى بىلەن يۇقۇملۇق كېسەل تارقالغان مەزگىلدە ۋىنگقا بارغانىكەن، ئۇمۇ ماڭا مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ئەھۋالنى يەتكۈزدى: «كېزىك كېسىلى بولغان ياش ئايال كېچىسى دادىسى، ئاپىسى، نىكاھسىز تۇغۇلغان بالىسى، ئىككى يىگىت، يەنى ئاكا-ئىنىسى، شۇنداقلا بىردىن نىكاھسىز تۇغۇلغان بالىسى بار ئىككى ھەدە-سىڭلىسى بىلەن بولۇپ جەمئىي ئون ئادەم بىر ئۆيدە ياتقانىكەن. نەچچە ھەپتە ئىلگىرى بۇ ئۆيدە 13 بالا ياتقانىكەن.»(168)

دوختۇر خانتېر نوقۇل دېھقانچىلىق رايونلىرىدىلا ئەمەس، ئەنگلىيىنىڭ بارلىق ۋىلايەتلىرىدە 5375 يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئۆيىنى تەكشۈرۈپ چىققان. 5375 ئائىلە ئىچىدە 2195 ئائىلىنىڭ بىردىن ھۇجرىسى (بۇ ئۆي كۆپ ھاللاردا باشقا ئىشلارغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ)، 2930 ئائىلىنىڭ ئىككىدىن ھۇجرىسى، 250 ئائىلىنىڭ ئىككىدىن ئارتۇق ھۇجرىسى بار ئىكەن. نۆۋەتتە مەن 12 ۋىلايەتنىڭ

ئىنى-سىڭىللىرىغا ياخشى تەسىر كۆرسەتمەيدۇ؛ بۇ ھەقتىكى ئەمەلىي مىساللارنى خاتىرىلىگىلى بولمىسىمۇ، قان قېرىنداشلار زىنا قىلىش جىنايىتىنىڭ ئاياللارنى زور ئازابقا قالدۇرغانلىقى، ھەتتا كۆپ ھاللاردا ئۆلۈپ كېتىشكە سەۋەب بولىدىغانلىقىدەك بۇنداق قاراشنى ئىسپاتلايدىغان ماتېرىياللار خېلى بار» (دوختۇر خانتېرنىڭ دوكلاتى، «ئاممىۋى سەھىيە. 7ـنومۇرلۇق دوكلات. 1864ـيىل» 137ـبەتتىن ئۆزۈندە). لوندوندىكى ئاتىقى ئەڭ ناچار كوچىدا كۆپ يىل رازۋېتچىكلىق قىلغان يېزا ساقچىسى ئۆز يېزىسىدىكى قىزلار ئۈستىدە توختىلىپ: «ئۇلارنىڭ مۇشۇنداق كىچىككىنە تۇرۇپ ئەخلاقتا شۇ قەدەر بۇزۇلغانلىقى، شۇ قەدەر شاللاق ۋە ئۇيياتسىزلىقىنى لوندوندىكى ئاتىقى ئەڭ يامان كوچىدا رازۋېتچىكلىق قىلغان ۋاقىتلىرىمدىمۇ ئەسلا ئۇچراتمىغانىدىم... ئۇلار چوشقىدەك ياشايدىكەن، بالاغەتكە يەتكەن يىگىتلەر بىلەن قىزلار، ئانىلار بىلەن ئاتىلارنىڭ ھەممىسى بىر ئېغىز ئۆيدە ياتىدىكەن» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 6ـنومۇرلۇق دوكلات» 1867ـيىل لوندون نەشرى قوشۇمچە 77ـبەت، 155ـنومۇرلۇق).

(168) «ئاممىۋى سەھىيە. 7ـنومۇرلۇق دوكلات. 1864ـيىل»، 9ـ، 14ـبەتلەر.

ئەھۋالىنى قىسقىچە كۆرسىتىپ ئۆتىمەن.

### 1. بېدفورد ۋىلايىتى:

رېسلىنگۇرد: ھوجرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 12 فۇت، كەڭلىكى 10 فۇت، ئورغۇنلىرى بۇنىڭدىنمۇ كىچىك. بىر قەۋەتلىك پاكار ئۆيلەر ئومۇمەن تاختاي بىلەن ئىككى ئېغىز ھۇجرىغا ئايرىلىدۇ، ئېگىزلىكى بەش فۇت ئالتە ديۇيم كېلىدىغان ئاشخانىغا كۆپىنچە يەنە بىر كارۋات قويۇلغان بولىدۇ. ئىجارىسى 3 فوند ستېرلىڭ. بۇنداق ئۆيدە ئولتۇرىدىغانلار ئۆزلىرى ھاجەتخانا سالىدۇ، ئورەكنى ئۆي ئىگىسى كولاپ بېرىدۇ. كىمنىڭ ھاجەتخانىسى پۈتسە، قولۇم-قوشنىلارنىڭ ھەممىسى ئىشلىتىدۇ. رىچاردسون ئائىلىسى ئىجارىگە ئالغان ئۆي ھەقىقەتەن چىرايلىق ئىكەن. ئۇنىڭ ھاكلانغان تاملىرى ئېگىلىپ سالامدا تۇرغان ئايالنىڭ كۆڭلىكىدەك كۆپۈپ چىقانىكەن. چوققا تامنىڭ بىر تەرىپى كۆپۈپ چىققان، يەنە بىر تەرىپى ئويۇلۇپ كىرگەنىكەن، ئويۇلۇپ كىرگەن تەرەپتە لاي ۋە ياغاچتا ياسالغان ئەگرى-بۈگرى تۇرۇبىدەك تۇرخۇنى بولۇپ، بەئەينى پىلنىڭ خارتۇمىغا ئوخشايدىكەن. تۇرخۇن ئۆرۈلۈپ چۈشمەسلىكى ئۈچۈن ئۇزۇن ياغاچ تىرەپ قويۇلۇپتۇ. ئىشىك-دېرىزىلىرىنىڭ ھەممىسى رومبا شەكىلدە ياسالغان. تەكشۈرۈلگەن 17 ئائىلە ئىچىدە، تۆت ئائىلىنىڭلا بىردىن ئارتۇق ھوجرىسى بار ئىكەن، لېكىن بۇ تۆت ئۆيمۇ تىقىلىپ كەتكەن. بىر ئېغىزلا ھوجرىسى بار بىر ئائىلىدە ئۈچ چوڭ ئادەم بىلەن ئۈچ بالا تۇرىدىكەن، مۇشۇنىڭغا ئوخشاش يەنە بىر ئۆيدە بىر جۈپ ئەر-خوتۇن ئالتە بالىسى بىلەن بىرگە تۇرىدىكەن، ۋەھاكازا.

دېنتون: ئىجارە ھەققى قىممەت، 4 فوند ستېرلىڭدىن 5 فوند ستېرلىڭغىچە، ئەرنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى 10 شىللىڭ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆيى بويىچە كۇلىچىلىق قىلىپ، شۇنىڭ پۇلى بىلەن ئۆي ئىجارىسى تۆلىمەكچى بولىدۇ. ئۆي ئىجارىسى ئۆرلىگەنسېرى، بىرگە



ئىشلەيدىغانلارمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ، شۇندىلا ئۆي ئىجارىسىنى تۆلىگىلى بولىدۇ. ئالتە چوڭ ئادەم بىلەن تۆت بالا بىرگە تۇرىدىغان ھوجرىنىڭ ئىجارىسى ئۈچ فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭ. دېنتونىدىكى ئەڭ ئەرزان ھۇجرىنىڭ تاشقى تېمىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 15 فۇت، كەڭلىكى 10 فۇت، ئىجارىسى 3 فوند ستېرلىڭ. تەكشۈرۈلگەن 14 ئائىلە ئىچىدە، بىر ئائىلىنىڭلا ئىككى ھوجرىسى بار. كەنتتىن سەل نېرىدىكى بىر ئۆيدە بىر ئائىلە كىشىلىرى تۇرىدىكەن، ئۇلار ئۆيدىن چىقىپلا تام تۈۋىگە چوڭ-كىچىك تەرەت قىلىۋېرىپ، ئىشىكنىڭ تۆۋەن تەرىپىنىڭ توققۇز ديۇيم يېرى چىرىپ بوپتۇ. كەچتە ئىشىكنى ئېتىدىغان چاغدا، ئۇلار ئىچى تەرەپتىن بىر قانچە خىشنى ئەپچىللىك بىلەن تىقىپ، ئاندىن ئەسكى بورا بىلەن توساپ قويىدىكەن. دېرىزىسىنىڭ يېرىمى ئەينىكىدىن تارتىپ كېشىكىگىچە چۈشۈپ كېتىپتۇ. ئۆيدە ھېچقانداق ئائىلە سەرەمجانلىرى يوق ئىكەن، ئۈچ چوڭ ئادەم بىلەن بەش بالا قىستىلىشىپ ياتىدىكەن. بېگگىلېسۋاد بىرلەشمە ۋەخپە رايونىنىڭ باشقا جايلىرىغا سېلىشتۇرغاندا، دېنتوننى ئەڭ ناچىرى دېيىشكە بولمايدۇ.

### 2. بېرك ۋىلايىتى:

بىنخېم: 1864-يىل 6-ئاي، بىر قەۋەتلىك بىر ئېغىز ئۆيدە ئەر-خوتۇن ۋە تۆت بالىسى بىللە تۇرىدىكەن. بىر قىزى ئىشلەۋاتقان يېرىدە ئىسكارلاتىنا كېسىلى بىلەن ئاغرىپ قايتىپ كەپتۇ. ئۇ قىزى ئۆلۈپتۇ. بىر بالىسىمۇ ئاغرىپ ئۆلۈپتۇ. دوختۇر خانتېر چاقىرىلىپ كەلگەندە، ئاپىسى بىلەن يەنە بىر بالىسى كېزىك بولۇپ قاپتۇ. دادىسى بىلەن يەنە بىر بالىسى ھويلىدا يېتىپتۇ. لېكىن بۇ يەردە كېسەلدىن ئايرىلىپ تۇرۇشقا كاپالەتلىك قىلىش ناھايىتى تەس، چۈنكى بۇ بەختسىز يېزىنىڭ قىستاڭ بازىرىدا يۇقۇملۇق كېسەل بولغان ئۆيلەردىن يۇيۇش ئۈچۈن ئېلىپ چىقىلغان كىيىم-كېچەكلەر دۆۋىلىنىپ تۇراتتى. خا ئائىلىسىنىڭ ھەپتىلىك ئۆي ئىجارە ھەققى 1 شىللىڭ بولۇپ، بىر

ھوجرىدا بىر جۈپ ئەر-خوتۇن ئالتە بالىسى بىلەن تۇرىدىكەن. يەنە بىر ئۆينىڭ ئىجارە ھەققى 8 پېنس (ھەپتىسىگە) بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 14 فۇت ئالتە ديۇيم، كەڭلىكى يەتتە فۇت، ئاشخانىسىنىڭ ئېگىزلىكى ئالتە فۇت؛ ھۇجرىدا دېرىزە، مەش، ئىشىك يوق، بىر كارىدوردىن باشقا، ئۆيگە كىرىپ چىقىدىغان ھېچقانداق يول يوق، بېغىمۇ يوق. يېقىندا بۇ ئۆيدە بىر ئەر بويىغا يەتكەن ئىككى قىزى ۋە قۇرامىغا يېتىپ قالغان بىر ئوغلى بىلەن بىللە تۇرغان بولۇپ، دادىسى ئوغلى بىلەن بىر كارۋاتتا، ئىككى قىزى كارىدوردا ياتقانىكەن. ئۇلار بۇ يەردە تۇرغان مەزگىلدە، ئىككى قىزى بىردىن بالا تۇغقان، بۇلاردىن بىرى نامراتلار ھۇنەر ئۆگىنىش ئورنىدا بالىنى تۇغۇپ بولغاندىن كېيىن ئۆيگە قايتىپ كەلگەنىكەن.

3. **بۇككىنھام ۋىلايىتى:**

1000 ئاكر يەردە 30 ئائىلىلىك ئۆي بولۇپ، تەخمىنەن 130 ـ140 ئادەم تۇرىدۇ. برېدېنگېم ۋەخپە رايونىنىڭ كۆلىمى 1000 ئاكر بولۇپ، 1851ـيىلى 36 ئائىلە بويىچە 84 ئەر ۋە 54 ئايال تۇراتتى. ئەرلەر بىلەن ئاياللار ئوتتۇرىسىدىكى تەڭپۇڭسىزلىقتا 1861ـيىلىغا كەلگەندە ئاز-تولا ئۆزگىرىش بولدى، شۇ يىلى ئەرلەر 98گە، ئاياللار 87گە يەتتى، 10 يىل ئىچىدە 14 ئەر، 33 ئايال كۆپەيدى. ھالبۇكى بىر ئائىلە كېمەيدى.

ۋىنسلوۋ: ئۆيلەرنىڭ تولىسى چىرايلىق پاسۇندا يېڭىدىن سېلىنغان؛ ئۆيگە بولغان ئېھتىياج زورىيىۋاتقاچقا، ئىنتايىن ناچار كىچىك ئۆيلەرگىمۇ ھەپتىسىگە 1 شىللىڭ ياكى 1 شىللىڭ 3 پېنس ئىجارە ھەققى تۆلەش كېرەك.

ۋوتدىئتون: بۇ يەردىكى زېمىندارلار ئاھالىنىڭ كۆپىيىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تۇرۇپ، تەخمىنەن 20% ئۆينى چېقىۋەتكەن. بىر نامرات ئىشچى ئىش ئورنىغا بېرىش ئۈچۈن تۆت مىلچە يول يۈرىدىكەن، بىرەيلەن



ئۇنىڭغا يېقىنراق جايدىن ئۆي تاپالمىدىڭمۇ، دەپتىكەن، ئۇ: «تاپالمىدىم، مېنىڭ ئائىلەمدەك چوڭ ئائىلىنى ئۇلار يېقىن يولتىشتىن قورقىدۇ» دەپ جاۋاب بېرىپتۇ.

ۋىنسلوۋ يېنىدىكى تىنكېرس ئېند: بىر ئېغىز ھۇجرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 11 فۇت، كەڭلىكى توققۇز فۇت، ئەڭ ئېگىز يېرى ئالتە فۇت بەش ديۇيم، تۆت چوڭ ئادەم بىلەن بەش بالا تۇرىدۇ. يەنە بىر ھۇجرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 11 فۇت يەتتە ديۇيم، كەڭلىكى توققۇز فۇت، ئېگىزلىكى بەش فۇت 10 ديۇيم، ئالتە ئادەم تۇرىدۇ. بۇ ئىككى ئائىلىنىڭ ھەر بىر ئەزاسىغا توغرا كېلىدىغان بوشلۇق قاماقتا ياتقان جىنايەتچىگە توغرا كېلىدىغان بوشلۇقتىنمۇ كىچىك. ھەر بىر ئائىلىدە بىرلا ھۇجرا بار، ئارقا ئىشىكى يوق، سۇ ئىنتايىن قىس. ھەپتىلىك ئۆي ئىجارىسى 1 شىللىڭ 4 پېنستىن 2 شىللىڭغىچە. تەكشۈرۈلگەن 16 ئائىلە ئىچىدە پەقەت بىرلا ئادەم ھەپتىسىگە 10 شىللىڭ كىرىم قىلىدىكەن. مۇشۇنداق تۇرالغۇ شارائىتىدا، ھەربىر ئادەم نەپەسلىنىدىغان ھاۋا مىقدارى قىر ئۇزۇنلۇقى تۆت فۇت كېلىدىغان كۇب شەكىللىك ساندۇققا كېچىچە سولاپ قويۇلغاندا نەپەسلىنىدىغان ھاۋاغا توغرا كېلىدۇ. بىراق بۇ كونا ئۆيلەردە ھاۋا ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان تەبىئىي تۆشۈكچىلەر خېلى بولىدۇ.

4. **كېمبرىج ۋىلايىتى:**

گېمبلىنگېي بىر قانچە زېمىندارغا تەۋە. ئۇنىڭ ھەممىلا يېرىدە ۋەيرانە ئۆيلەرنى ئۇچراتقىلى بولىدۇ. نۇرغۇن كىشىلەر كۆلىچىلىقنى كەسىپ قىلغان. گېمبلىنگېينىڭ ھەممە يېرىنى جانغا زامىن ھارغىنلىق قاپلىغان، ھەممىلا يېرى ئېپلاس تۇرمۇشقا ئۈمىدسىزلىك ئىچىدە باش ئەگكەن. مەركىزىي رايونىنىڭ ئۇزۇن يىللار رېمونتسىز قېلىشى ئۇنىڭ جەنۇب-شىمال ئىككى چېتىدە ئاپەتنىڭ چوڭقۇرلىشىشىنىڭ يىلتىزى بولۇپ قالغان، بۇ ئىككى چەتتىكى ئۆيلەر بىر-بىرلەپ ئۆرۈلۈپ

چۇشمەكتە. باشقا جايدا ئۆيى بار زېمىندارلار بۇ نامراتلارنىڭ يىلىكىنى شورايدۇ. ئىجارە ھەققى ئىنتايىن قىممەت؛ 8-9 ئادەم بىر ھۇجرىدا قىستىلىشىپ ياتىدۇ، يەنە ئىككى جايدا ئالتە چوڭ ئادەم 1-2دىن بالىسى بىلەن كىچىككىنە بىر ئىغىز ھوجرىدا تۇرىدۇ.

**5. ئېسسېكس ۋىلايىتى:**

بۇ ۋىلايەتنىڭ نۇرغۇن ۋەخپە رايونىدا ئاھالە بىلەن ئۆي بىرلا ۋاقىتتا ئازايغان. لېكىن ئاز دېگەندە 22 ۋەخپە رايونىدىكى ئۆيلەرنىڭ چېقىلىشى ئاھالىنىڭ كۆپىيىشىگە توسالغۇ بولالمىغان، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ھەممىلا يەردە يۈز بېرىۋاتقان «شەھەرگە ئاھالە كۆچۈرۈش» نامى بىلەن ئاھالىنى ھەيدەپ چىقىرىش ئەھۋالى كۆرۈلمىگەن. 3443 ئاكر كېلىدىغان فىنگرىنخو ۋەخپە رايونىدا 1851-يىلى 145 يۈرۈش ئۆي بولغان بولسا، 1861-يىلىغا كەلگەندە ئاران 110 يۈرۈش ئۆي قالغان، لېكىن ئاھالە كۆچۈپ كېتىشنى خالىمىغان، ھەتتا مۇشۇنداق شارائىتتا نوپۇس تېخىمۇ كۆپەيگەن. رامسدىن كرېيس ۋەخپە رايونىدا 1851-يىلى 61 يۈرۈش ئۆيدە 252 ئادەم تۇرغان بولسا، 1861-يىلىغا كەلگەندە 49 يۈرۈش ئۆيدە 262 ئادەم قىستىلىشىپ تۇرغان. كۆلىمى 1827 ئاكر كېلىدىغان باسىلدون ۋەخپە رايونىدا 1851-يىلى 35 يۈرۈش ئۆيدە 157 ئادەم تۇرغان بولسا، 10 يىلدىن كېيىن ئاران 27 يۈرۈش ئۆيدە 180 ئادەم تۇرغان. ئومۇمىي كۆلىمى 8449 ئاكر كېلىدىغان فىنگرىنخو، جەنۇبىي فېمبرىج، ئۇئىدفورد، باسىلدون، رامسدېن كرېيس ۋەخپە رايونىدا 1851-يىلى 316 يۈرۈش ئۆيدە 1392 ئادەم تۇرغان بولسا، 1861-يىلىغا كەلگەندە، ئوخشاش كۆلەمدىكى جايدا 1473 ئادەم ئاران 249 يۈرۈش ئۆيدە تۇرغان.

**6. خېرېفورد ۋىلايىتى:**

بۇ كىچىككىنە ۋىلايەتنىڭ «ھەيدىلىش» بالاسىغا قېلىشى ئەنگلىيىدىكى باشقا ھەر قانداق ۋىلايەتتىن ئېغىر بولدى. مېدلىدا



كىچىك ئۆيلەرگە ئادەم تىقىلىپ كەتكەن، بۇنداق ئۆيلەر كۆپىنچە ئىككى ئېغىز ھۇجرىلىق بولۇپ، يېرىمىدىن كۆپرەكى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولىدۇ. ئۇلار بۇ كىچىك ئۆيلەرنى يىللىقىغا 3 فوند ستېرلىڭ ياكى 4 فوند ستېرلىڭغا ناھايىتى ئاسانلا ئىجارىگە بېرەلەيدۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ ھەپتىسىگە بېرىدىغان ئىش ھەققى ئاران 9 شىللىڭ!

**7. خۇنتىنتون ۋىلايىتى:**

خارتفۇرد ۋەخپە رايونىدا 1851-يىلى 87 يۈرۈش ئۆي بار ئىدى، ئۇزۇن ئۆتمەي كۆلىمى 1720 ئاكر كېلىدىغان بۇ رايوندا 19 يۈرۈش ئۆي چېقىۋېتىلدى؛ شۇنىڭ بىلەن ئاھالىسى ئازىيىپ، 1831-يىلى 452 نوپۇسقا، 1851-يىلى 382 نوپۇسقا، 1861-يىلى 341 نوپۇسقا چۈشۈپ قالدى. تەكشۈرۈلگەن 14 ئائىلە ئولتۇرغان ئۆينىڭ ھەممىسىنىڭ بىردىن ھۇجرىسى بار. بۇنىڭ ئىچىدىكى بىر ئائىلىدە بىر جۈپ ئەر-خوتۇن، قۇرامىغا يەتكەن ئۈچ ئوغلى، بويىغا يەتكەن بىر قىزى، يەنە تۆت كىچىك بالىسى بولۇپ، 10 ئادەم تۇرىدۇ؛ يەنە بىر ئۆيدە ئۈچ چوڭ كىشى، ئالتە بالا تۇرىدۇ. سەككىز ئادەم تۇرىدىغان بىر ئۆينىڭ ئۇزۇنلۇقى 12 فۇت 10 ديۇيم، كەڭلىكى 12 فۇت ئىككى ديۇيم، ئېگىزلىكى ئالتە فۇت توققۇز ديۇيم كېلىدۇ؛ ئۆينىڭ بۆرتىپ چىققان قىسىملىرىنى ھېسابلىغان تەقدىردىمۇ، ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ھەربىر ئادەمگە توغرا كېلىدىغان بوشلۇق 130 كۇپ فۇتقا يېتىدۇ. بۇ 14 ھۇجرىدا جەمئىي 34 چوڭ ئادەم بىلەن 33 بالا تۇرىدۇ. بۇ ئۆيلەرنىڭ تۆت ئەتراپىدا باغ كەمدىن كەم ئۇچرايدۇ، لېكىن بۇ ئۆيلەردە تۇرغۇچىلار ھەر بىر رۇد (تۆتتىن بىر ئاكر) يەرنى 10 ياكى 12 شىللىڭدىن ھەق تۆلەپ ئىجارىگە ئالسا بولىدۇ. بۇ يەرلەر ئۆيدىن ناھايىتى يىراقتا. ئۆينىڭ ھاجەتخانىسى يوق. ئائىلە ئەزالىرى يا بولمىسا نائىلاج ئىجارىگە ئالغان يەرلىرىگە بېرىپ ھاجەت قىلىدۇ، يا بولمىسا بۇ

يـەردە كـۆرۈلگـەنگە ئوخشـاش—بـۇنـى ئېغـىزدىن چـىقـىرىشقـىمۇ ئۇيىلىمىز—ئىشكاپنىڭ تـارتمىسىغىلا ھـاجەت قـىلىپ، تـوشقاندىن كـېيىن، لازىملـىق يـەرگە ئاپـىرىپ تـۆكۈۋېتىدۇ. يـاپـونىيىدە تـۇرمـۇش شـارائىتـى بۇنىڭدىن كۆپ پاكىز.

## 8. لىنكولن ۋىلايىتى:

لاكتوفت: رايت ئائىلىسىدە بىر ئەر، ئۇنـىڭ ئايـالى، قـېيىنانىسى ۋە بەش بالىسى بار. بۇ ئۆيگە كىرگەن ھامان ئاشخانا، يـەنە بـىر كـىچىك تازىلىق ئۆيى بار، ئاشخانىنىڭ ئۈستى ھۇجرا. ئاشخانا بىلەن ھۇجرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 12 فۇت ئىككى دىيۇيم، كەڭلىكى توققۇز فۇت بـەش دىـيۇيم، ئۆيىنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 21 فۇت ئۈچ دىيۇيم، كـەڭلىكى تـوققۇز فۇت بەش دىيۇيم. كىچىك بالىخانا ھـۇجرا بـولۇپ، تـۆت تـېمى مـۇنارغا ئوخشاش ئۈست تەرىپى قورۇلۇپ بارىدۇ، دېرىزىسى ئۇدۇلىغا قارايدۇ. ئۇ بۇ ئۆينىڭ نېمىسىگە قىزىققان؟ بېغىمۇ؟ باغ ناھايىتى كىچىك. ئىجارە ھـەققى ئەرزانمۇ؟ ئىجارە ھـەققى نـاھايىتى قـىممەت، ھـەپتىلىك ئىجارە ھەققى 1 شىللىڭ 3 پېنس. خىزمەت ئورنىغا يېقىن بولغاچقىمۇ؟ ياق، خىزمەت ئورنىغا ئالتە مىل كېلىدۇ، ئۇ ھەر كۈنى 12 مىل يول يـۈرۈپ ئىشقا بېرىپ كـېلىدۇ. ئۇنـىڭ بـۇ ئۆيدە تـۇرۇشىدىكى سـەۋەب بـۇ ئۆي ئىجارىگە بېرىلەتتى، يەنە كېلىپ ئۆينىڭ قەيەردە بولۇشى، ئىجارىسىنىڭ قـانچىلىك قـىممەت بـولۇشـى، ئۆيـنىڭ يـاخشـى-نـاچار بـولۇشـىدىن قـەتئىـيـنەزەر، ئۇ ئىشـلەيدىغـان ئورۇنغـا يـېقىن ئۆي تـاپـماقچـى ئىدى. تـۆۋەندىكىسى لاكتـوفت ۋەخـپـە رايـونـىدىكى 12 ئائىـلـىـنىڭ سـتاتـىسـتىكا ماتېرىيالى، ھەربىر ئائىلە ئۆينىڭ بـىردىنلا ھـۇجرىسى بـار، جـەمئىي 38 چوڭ ئادەم ۋە 36 بالا تۇرىدۇ.



### لاكتوفتىكى 12 يۈرۈش ئۆي

| ئۆي سانى | ھۇجرا | چوڭلار | بالىلار | ئومۇمىي ئادەم | ئۆي سانى | ھۇجرا | چوڭلار | بالىلار | ئومۇمىي ئادەم |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| 1 | 1 | 3 | 5 | 8 | 1 | 1 | 3 | 3 | 6 |
| 1 | 1 | 4 | 3 | 7 | 1 | 1 | 3 | 2 | 5 |
| 1 | 1 | 4 | 4 | 8 | 1 | 1 | 2 | 0 | 2 |
| 1 | 1 | 5 | 4 | 9 | 1 | 1 | 2 | 3 | 5 |
| 1 | 1 | 2 | 2 | 4 | 1 | 1 | 3 | 3 | 6 |
| 1 | 1 | 5 | 3 | 8 | 1 | 1 | 2 | 4 | 6 |

## 9. كېنت ۋىلايىتى:

كېنىنتوندا 1859-يىلى تۇرالغۇ قـىستا-قـىستاڭچىلىقى ئەڭ يـۇقىرى چەككە يەتكەنىدى، شۇ چاغدا بـوغما كـېسىلى تـارقالغان بـولۇپ، ۋەخـپـە رايونىنىڭ دوختۇرى ئاھالە ئىچىدىكى بـىر قـەدەر نـامراتلارنىڭ ئەھۋالـىنى بىر قېتىم رەسمىي تەكشۈرگەن. ئۇ ناھايىتى زور ئەمگەك كـۈچى تـەلەپ قىلىدىغان بۇ جايدا نۇرغۇن ئۆيلـەرنىڭ چـېقىلغانلىقىنى، ئورنـىغا يـېڭى ئۆي سېلىنمىغانلىقىنى بايقىغان. بۇ رايوندىكى قەپەز دەپ ئاتـالغان تـۆت يـۈرۈش ئۆيـنىڭ ھـەربـىرىدە تـۆتتـىن خـانـىسى بـار، چـوڭ-كـىچـىكلىكى تۆۋەندىكىچە:

ئاشخانا··· توققۇز فۇت بەش دىيۇيم × سەككىز فۇت 11 دىيۇيم × ئالتە فۇت ئالتە دىيۇيم
تازىلىق ئۆيى··· سەككىز فۇت ئالتە دىيۇيم × تۆت فۇت ئالتە دىيۇيم × ئالتە فۇت ئالتە دىيۇيم
ھۇجرا···سەككىز فۇت بەش دىيۇيم × بەش فۇت 10 دىيۇيم × ئالتە فۇت ئۈچ دىيۇيم
ھۇجرا···سەككىز فۇت ئۈچ دىيۇيم × سەككىز فۇت تۆت دىيۇيم × ئالتە فۇت ئۈچ دىيۇيم

## 10. شىمالىي ئامپتون ۋىلايىتى:

برىكسۋورت، پـىتسفورت، فلـوۋر: بـۇ ئۈچ يـېزىدا قـىش كـىرگـەن

هامان 20—30 ئادەم ئىش تاپالمىغانلىقتىن كوچىدا سەرسان بولۇپ يۈرىدۇ. ئىجارىكەش دېھقانلار تېرىغان دانلىق زىرائەت ۋە يىلتىز مېۋىلىك زىرائەتلەرنى كۆپىنچە دېگەندەك پەرۋىش قىلالمىغاچقا، زېمىندارلار ئىجارىگە بېرىلىدىغان بارلىق يېرىنى بىرلەشتۈرۈپ چوڭراق 2—3 پارچىلا يەر قىلىۋېلىشنى مۇۋاپىق تاپقان. بۇنىڭ بىلەن ئىشسىزلىق كېلىپ چىققان. ئېرىقنىڭ بۇ تەرىپىدىكى يەرلەر تېرىلماي ياتىدۇ، يەنە بىر تەرىپىدە خورلانغان ئىشچىلار بۇ يەرلەرگە تەلمۈرۈپ باقىدۇ. ئىشچىلار يازدا جېنىنى ئايىماي ئىشلىسىمۇ، قىشتا ئاچ-زارلىقتا قالىدۇ، ئۇلارنىڭ ئۆز سۆزى بويىچە:
«the parson and gentlefolks seem frit to death at them»
(168a) دېيىشىنىڭ ئەجەبلەنگۈدەك ھېچقانداق يېرى يوق.

فلوۋردا ئىنتايىن تار بىر ھۇجرىدا بىر جۈپ ئەر-خوتۇن تۆت-بەش ياكى ئالتە بالىسى بىلەن، ياكى ئۈچ چوڭ كىشى بىلەن بەش بالا، ۋە ياكى بىر جۈپ ئەر-خوتۇن بىلەن بوۋىسى، سكارلاتىنا كېسىلى بىلەن ئاغرىغان ئالتە بالىسى بىلەن تۇرىدىغان ئائىلىلەردىن بىر قانچىنى مىسال كەلتۈرگىلى بولىدۇ. ئىككىدىن ھۇجرىسى بار ئىككى ئۆيدە ئىككى ئائىلە كىشىلىرى بولۇپ، ئايرىم-ئايرىم ھالدا سەككىز ۋە توققۇز چوڭ كىشى تۇرىدۇ.

**11. ۋىلت ۋىلايىتى:**

ستربىنتتون: تەكشۈرۈلگەن 31 ئائىلە ئىچىدە سەككىزىنىڭ بىرلا ھۇجرىسى بار. بۇ ۋەخپە رايونىنىڭ پېنخىل دېگەن يېرىدە بىر ئۆينىڭ ھەپتىلىك ئىجارىسى 1 شىللىڭ 3 پېنس بولۇپ، تۆت چوڭ كىشى بىلەن تۆت بالا تۇرىدۇ، تېمى ھەر ھالدا ياخشى بولغاندىن سىرت، يېرىك تاش ياتقۇزۇلغان ئۆي تېگىدىن تارتىپ چىرىپ كەتكەن پاخال

(168a) «باستىرلار بىلەن ئاقسۆڭەكلەر تىلنى بىر قىلىۋېلىپ بىزنى قىيناپ ئۆلتۈرىدىغان ئوخشايدۇ».



ئۆگزىسىگىچە بىرمۇ ياخشى يەرنى تاپقىلى بولمايدۇ.

**12. ۋۇستېر ۋىلايىتى:**

بۇ يەردە ئۆي چىقىش ئەھۋالى ئانچە ئېغىر ئەمەس، لېكىن 1851-يىلدىن 1861-يىلغىچە ھەر بىر يۈرۈش ئۆي سىغدۇرالايدىغان ئادەم ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 4.2 ئادەمدىن 4.6 ئادەمگە كۆپەيگەن.

باردسې: بۇ يەردە نۇرغۇن كىچىك ئۆي ۋە باغلار بار. بەزى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى بۇ ئۆيلەر «چوڭ بىر ئاپەت، چۈنكى ئۇلار نامراتلارنى ئۆزىگە تارتىدۇ» دەيدۇ. بىر مۆتىۋەر مۇنداق دەيدۇ:

«نامراتلار بۇنىڭدىن ھېچقانداق نەپ ئالالمايدۇ؛ كىچىك ئۆيدىن يەنە 500 يۈرۈش سېلىنسىمۇ، بولكىغا ئوخشاش شۇئان تالاش-تارتىشتا تۈگەيدۇ؛ ئەمەلىيەتتە، قانچە كۆپ سېلىنغانسېرى، ئېھتىياجمۇ شۇنچە ئېشىپ بارىدۇ»—

ئۇنىڭچە بولغاندا ئۆيلەر مۇشۇ ئۆيلەردە ئولتۇرىدىغانلارنى كۆپەيتسە، بۇ ئۆيدە ئولتۇرىدىغانلار تەبىئەت قانۇنىيىتى بويىچە «ئۆي»گە بېسىم پەيدا قىلىدىكەن. دوختۇر خانتېر بۇ قاراشقا جاۋاب بەرگەندە مۇنداق كۆرسەتتى:

«لېكىن بۇ نامراتلار مۇقەررەر مەلۇم بىر يەردىن كېلىدۇ. دېمەك باردسېدا قۇتقۇزۇشقا ئوخشايدىغان ئالاھىدە جەلپ قىلىدىغان كۈچ بولمىسا، ئۇنداقتا تېخىمۇ مۇۋاپىق كەلمەيدىغان يەنە بىر يەردە ئۇلارنى مۇشۇ يەرگە ھەيدەپ كېلىۋاتقان مەلۇم بىر خىل يەكلەش كۈچىنىڭ بولۇشى مۇقەررەر. ھەر بىر ئادەم ئۆزى ئەمگەك قىلىۋاتقان جاينىڭ ئەتراپىدىن بىرەر كىچىك ئۆي ياكى بىرەر پارچە يەر تاپالىسا، شۈبھىسىزكى، ئۇ شۇ يەردە تۇرۇشقا رازىكى، باردسېغا كۆچۈپ كەلمەيتتى، چۈنكى ئۇ يەردە كىچىككىنە بىر پارچە يەرنىڭ ئىجارە ھەققى دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىگە تۆلەيدىغان ئىجارە ھەققىدىن بىر ھەسسە يۇقىرى.»

ئاھالىنىڭ شەھەرلەرگە ئۈزلۈكسىز ئېقىشى، يېزا ئاھالىسىنىڭ ئىجارە

يەرلەرنىڭ مەركەزلىشىشى، تېرىلغۇ يەرنىڭ چارۋىچىلىق مەيدانىغا ئۆزگىرىشى، ماشىنىنىڭ ئىشلىتىلىشى قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئۈزلۈكسىز «ئوشۇقچە» بولۇپ قېلىشى، كىچىك ئۆيلەرنىڭ چېقىلىشى سەۋەبلىك يېزا ئاھالىسىنىڭ ئۈزلۈكسىز ھەيدىلىپ چىقىشىغا ئوخشاش ئەھۋاللار تەڭ يۈز بېرىپ تۇرماقتا. بىر رايوننىڭ ئاھالىسى قانچىكى ئاز بولسا، شۇ يەردىكى «نىسپىي ئوشۇق ئاھالە» شۇنچە كۆپ بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇش ۋاستىسىگە بولغان بېسىمىمۇ شۇنچە زورىيىدۇ، تۇرالغۇ ئۆيگە نىسبەتەن يېزا ئاھالىسىنىڭ مۇتلەق ئوشۇقچىلىقىمۇ شۇنچە زورىيىدۇ، نەتىجىدە يېزىلاردىكى مەھەللىۋى ئاھالە ئوشۇقچىلىقى، شۇنىڭدەك يۇقۇملۇق كېسەل تارقىلىشىغا ئەڭ ئوڭاي سەۋەبچى بولىدىغان ئاھالە زىچلىقى ئەھۋالى شۇنچە ئېغىرلىشىدۇ. تارقاق يېزىلار ۋە كىچىك شەھەرلەردە كىشىلەرنىڭ تىقىلىپ كېتىشى كىشىلەرنىڭ يەردىن مەجبۇرىي ھەيدىلىشىگە ماسلاشقان بولىدۇ. يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئۈزلۈكسىز ئازىيىۋاتقان، ئۇلار ئىشلەپچىقىرىۋاتقان مەھسۇلات ئۈزلۈكسىز كۆپىيىۋاتقان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئۈزلۈكسىز «ئوشۇقچە» بولۇپ قالىدۇ، مانا بۇ ئۇلارنىڭ قۇتقۇزۇشقا موھتاج نامراتلاردىن بولۇپ قېلىۋاتقانلىقىنىڭ بۆشۈكى. ئۇلارنىڭ قۇتقۇزۇشقا موھتاج نامراتلاردىن بولۇپ قالىدىغانلىقى ئۇلارنىڭ قوغلاپ چىقىرىلىدىغانلىقىنىڭ سەۋەبى، شۇنداقلا تۇرالغۇ شارائىتىنىڭ ناچار بولۇشىنىڭ ئاساسلىق مەنبەيى، ئۇنىڭ ئۈستىگە تۇرالغۇ شارائىتىنىڭ ناچار بولۇشى ئۇلارنى ئەڭ ئاخىرقى قارشىلىق كۆرسىتىش ئىقتىدارىدىنمۇ مەھرۇم قىلىپ، زېمىندار(169) ۋە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق

(169) «يانچىنىڭ① تۇغما كەسپى ھەتتا ئۇنىڭ ئورنى قەدىرلىنىدۇ. ئۇ قۇل ئەمەس، بەلكى ئەركىنلىك جەڭچىسى، شۇڭا ئۇنىڭ زېمىندار تەمىنلىگەن ئۆي-ئوچاقلىق كىشىگە مۇناسىپ ئۆيگە

① مۇشۇ 747-751-بەتكە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



مەيدانى ئىگىسىنىڭ ھەقىقىي قۇلىغا ئايلاندۇرىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئەڭ تۆۋەن ئىش ھەققى ئېلىش ئۇلار ئۈچۈن ھەقلىق ئىش بولۇپ قالىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، يېزىلاردا «نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقى» دائىم كۆرۈلسىمۇ، لېكىن بىرلا ۋاقىتتا ئادەم يېتىشمەيۋاتقانلىقى بىلىنىپ تۇرىدۇ. بۇنداق ئەھۋال ئاھالىسى زىيادە تېز ئېقىپ كېتىۋاتقان شەھەرلەر، كانلار، تۆمۈريول ئىش ئورۇنلىرىغا ئوخشاش جايلاردا قىسمەن دائىرىلىك كۆرۈلۈپلا قالماستىن، بەلكى يىغىم مەزگىلى، شۇنىڭدەك ئەتىياز، ياز پەسىللىرىدە، ئەنگلىيىنىڭ ئىنچىكىلەشكەن، تۈجۈپىلەشكەن يېزا ئىگىلىكى نورمىدىن ئارتۇق ئەمگەك كۈچىگە موھتاج بولىدىغان نۇرغۇن چاغلاردا ھەممىلا جايدا كۆرۈلىدۇ. تېرىقچىلىقنىڭ ئوتتۇرىچە ئېھتىياجىدىن ئېيتقاندا، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ھامان زىيادە كۆپ بولسىمۇ، لېكىن ئالاھىدە ياكى ۋاقىتلىق ئېھتىياجدىن ئېيتقاندا ئومۇمىي سانى بەك ئاز. (170) شۇڭا، ھۆكۈمەت تەرەپنىڭ ھۆججەتلىرىدە ئوخشاش بىر رايوندا

ئېرىشىشى ھەقلىق، چۈنكى دۆلەت ئەسكەرلەردىن قانداق مەجبۇرىي ئەمگەك قىلىشنى تەلەپ قىلسا، زېمىندارمۇ ئۇنىڭدىن مەجبۇرىي ئەمگەك قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۇ ئۆز ئەمگىكىگە ئەسكەرنىڭ ئەمگىكىگە ئوخشاش بازار باھاسىدا ھەق ئالالمايدۇ. ئۇمۇ ئەسكەرگە ئوخشاش كىچىكىدىنادان، ئۆز ھۈنىرىنى ۋە ئۆز يۇرتىنى بىلىدىغان چېغىدىلا تۇتۇپ كېتىلگەن. ئەسكەرنىڭ چاقىرىققا بىنائەن ئەسكەر بولۇشى ھەممىدە ھەربىي قانۇنغا رىئايە قىلىشى شەرت بولغىنىدەك، ئۇمۇ بالدۇر توي قىلىشى ۋە ئۆي-ئوچاقلىق بولۇشنىڭ تۈرلۈك قانۇنلىرىغا رىئايە قىلىشى شەرت.» (دوختۇر خانتېرنىڭ دوكلاتى «ئاممىۋى سەھىيە. 7-نومۇرلۇق دوكلات. 1864-يىل» 132-بەت) بۇنىڭدىن مۇستەسنا ھالدا، بەزىدە كۆڭلى يۇمشاق زېمىندارلار ئۆزلىرى بىر قوللۇق پەيدا قىلغان بۇ خىلۋەت مەنزىرىدىن ئەپسۇسلىنىدۇ. مەسىلەن، گراف لېستېر خەق خولككىم قەلئەسىنىڭ پۈتۈش مۇناسىۋىتى بىلەن ئۇنى تەبرىكلىگەندە: «بىر ئادەمنىڭ ئۆز زېمىنىدا تەنھا ياشىشى ئىنتايىن بۇرۇختۇم ئىش ئىكەن. تۆت ئەتراپىمغا باقسام، ئۆزۈمنىڭ ئۆيىدىن باشقا ئۆينى كۆرەلمەيمەن، مەن گىگانت قەلئەدىكى گىگانت ئادەم بولۇپ، قولۇم-قوشنىلىرىمنى يالماپ تۈگەتتىم» دېگەن.

(170) يېقىنقى نەچچە ئون يىلدىن بۇيان، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يېزا ئىگىلىكىگە سىڭىپ كىرىشى ۋە «ئوشۇقچە» يېزا ئاھالىسىنىڭ شەھەرلەرگە ھەيدىلىشىگە ئەگىشىپ، فرانسىيىدىمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ئەھۋاللار كۆرۈلدى. «ئوشۇقچە» ئاھالىنىڭ مەنبەسى بولغان بۇ يەردە تۇرالغۇ

بىرلا ۋاقىتتا ھەم ئەمگەك كۈچى يېتىشمىدى ھەم ئەمگەك كۈچى ئوشۇقچىلىقى كۆرۈلدى، دەيدىغان بىر-بىرىگە زىددىيەتلىك ۋايساشلارنى ئۇچراتقىلى بولىدۇ. ۋاقىتلىق ياكى دائىرىلىك ئەمگەك كۈچى يېتىشمەسلىكى ئىش ھەققىنى ئۆستۈرۈشكە سەۋەب بولالمايدۇ، پەقەت ئاياللار ۋە باللارنىمۇ يېتىز-ئېرىق ئىشلىرىغا قاتنىشىشقا مەجبۇر قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىشچىلارنىڭ يېشى ئۈزلۈكسىز تۆۋەنلەيدۇ. ئاياللار بىلەن باللار كۆپلەپ ئىشلىتىلگەن ھامان، بۇ ئۆز نۆۋىتىدە يەنە بىر يېڭى ۋاسىتىگە ئايلىنىدۇ، يېزا ئىگىلىكىدە ئەر ئىشچىلار ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىپ، ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ تۆۋەنلىشىگە سەۋەب بولىدۇ. بۇنداق يامان سۈپەتلىك ئايلىنىشنىڭ ئاجايىپ نەتىجىلىرىدىن بىرى ئاتالمىش كەسىپ گۇرۇھى تۈزۈمىدۇر،① بۇ تۈزۈم ئەنگلىيىنىڭ شەرقىي رايونلىرىدا ئەۋج ئالماقتا. تۆۋەندە بۇ تۈزۈم ئۈستىدە قىسقىچە توختىلىپ ئۆتىمەن.(171)

شارائىتى ۋە باشقا شارائىتلارمۇ ناچارلاشتى. ئۇششاق يەر مۈلۈكچىلىكى پەيدا قىلغان ھەققىي «دېھقانچىلىق پرولېتارىياتى» توغرىسىدا، ئالدىدا نەقىل كەلتۈرگەن كولىننىڭ «سىياسىي ئىقتىساد»② ۋە كارل ماركسنىڭ «لۇئى بوناپارتنىڭ تۇمانلىق ئايىنىڭ ئون سەككىزى» (1869-يىل ھامبورگ 2-نەشرى 88-بەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر[452])گە قاراڭ. 1846-يىلى فرانسىيىدە شەھەر ئاھالىسى 24.42%نى، يېزا ئاھالىسى 75.58%نى ئىگىلەيتتى؛ 1861-يىلىغا كەلگەندە شەھەر ئاھالىسى 28.86%نى، يېزا ئاھالىسى 71.14%نى ئىگىلىدى. يېقىنقى بەش يىلدىن بۇيان، يېزا ئاھالىسى ئىگىلىگەن نىسبەت زور دەرىجىدە ئازىيىپ كەتتى. 1846-يىلىلا پيېر ديۇپون ئۆزىنىڭ «ئىشچىلار ناخشىسى» دېگەن شېئىرىدا:

«ئۈستى-بېشىمىز كۆلاھۇ-جەندە، ياتار يېرىمىز ۋەيرانە كۆلبە،
لەمپە ئاستىدىن، ئەخلەت تۆۋىدىن ئىزدەيمىز ماكان،
مۈشۈك ياپىلاق، ئوغرى-يانچۇقچى
بولار بىزگە ھەمراھ، قاراڭغۇ تۈندە.» دەپ يازغان.

(171) بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ 1867-يىل 3-ئاينىڭ ئاخىرى ئېلان

① مۇشۇ تومنىڭ 1135-بېتىگە قاراڭ — تۈزگۈچىدىن
② مۇشۇ تومنىڭ 750-بېتىگە قاراڭ — تۈزگۈچىدىن



كەسىپ گۇرۇھى تۈزۈمى لىنكولىن، خۇنتىنگتون، كېمبرىج، نورفولك، سۇففولك ۋە نوتتىنھام قاتارلىق ۋىلايەتلەرگە خاس تۈزۈم بولۇپ، ئۇلارغا قوشنا بولغان شىمالىي ئامپتون، بېدفورد ۋە روتلاند ۋىلايەتلىرىنىڭ ئايرىم يەرلىرىدىمۇ ئۇچراتقىلى بولىدۇ. ئەمدى لىنكولىن ۋىلايىتىنى مىسال ئالايلى. بۇ ۋىلايەتنىڭ خېلى زور قىسمى يېڭى ئېچىلغان يەر بولۇپ، ئىلگىرى ساسلىق ياكى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان شەرقىي قىسىمدىكى باشقا ۋىلايەتلەرنىڭ بەزى جايلىرىدەك يېڭى ئۆزلەشتۈرۈلگەن دېڭىز ئورنى ئىدى. پار ماشىنىسى زەي تارتىش جەھەتتە مۆجىزە ياراتتى. ئىلگىرىكى ساسلىق ۋە قۇملۇق يەرلەر ئەمدى مۇنبەت ئاشلىق كانىغا ئايلىنىپ، ئەڭ يۇقىرى ھەقتە ئىجارىگە بەرگىلى بولىدىغان بولدى. ئېكسخولم ئارىلى ۋە ترېنت دەرياسى بويىدىكى باشقا ۋەخپە رايونلاردىكى ئىشچىلار ئاچقان يەرلەرمۇ شۇنداق. يېڭى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانلىرى بارلىققا كەلگىنى بىلەن، بۇنىڭغا لايىق يېڭى ئۆيلەر سېلىنماستىن، كونا ئۆيلەرمۇ چېقىلىۋېتىلدى، ئەمگەكچىلەر بىر قانچە مىل يىراقلىقتىكى، ئېدىرلىقلار ئارىسىدىكى ئەگرى-بۈگرى يولنىڭ ئىككى قاسنىقىدىكى ئوچۇق يېزىلاردىن كېلىپ ئىشلىدى. ئىلگىرى ئاھالە ئۇزاققا سوزۇلغان قىشلىق تاشقىندىن ساقلىنىش ئۈچۈنلا شۇ يەردە تۇرۇپ قالغانىدى. 400—1000 ئاكر كېلىدىغان ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانلىرىدا بىر قىسىم ئىشچىلار ئۇزۇن مۇددەت تۇرىدۇ (ئۇلارنى شۇ يەردە ئولتۇراقلىشىپ قالغان ئىشچىلار دەپ ئاتايدۇ)، ئۇلار مەخسۇس ئات كۈچى بىلەن ئىشلىنىدىغان دائىملىق ئېغىر دېھقانچىلىق ئىشلىرىنى قىلىدۇ. ھەر 100 ئاكر (1 ئاكر=40.49 مو ياكى 1.584 پروسسىيە موسى) يەرگە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن بىر

قىلىنغان 6-نومۇرلۇق دوكلات يەنى ئاخىرقى دوكلاتىدا دېھقانچىلىقتىكى كەسىپ گۇرۇھى مەخسۇس تىلغا ئېلىنغان.

يۈرۈشتىنمۇ ئۆي توغرا كەلمەيدۇ. مەسىلەن، ساسلىق يېرىنى ئىجارىگە تېرىتىدىغان بىر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىغا:

«مېنىڭ ئىجارە يېرىم 3200 ئاكر كېلىدۇ، ھەممىسى تېرىلغۇ يەر. يېرىمدە ئۆي يوق. ھازىر مەندە بىر ئىشچى تۇرۇۋاتىدۇ. ئېتىمنى باقىدىغان تۆت ئىشچى بار، دېھقانچىلىق مەيدانى يېنىدىكى يېزىدا تۇرىدۇ. كۆپ ئىشچى تەلەپ قىلىدىغان يېنىك ئىشلارنى كەسىپ گۇرۇھلىرىغا قىلدۇرىمەن».

دەيدۇ.(172)

ئېتىزلىقتا ياۋا ئوتلارنى ئوتاش، يەرنى يۇمشىتىش، ئوغۇتلاش، شېغىل تاشلارنى تېرىپ تاشلاشقا ئوخشاش نۇرغۇن يېنىك ئىشلار بار. بۇنداق ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئوچۇق يېزىلاردىكى كەسىپ گۇرۇھلىرى يەنى بىر توپ تەشكىللەنگەن كىشىلەر قىلىدۇ.

ھەربىر كەسىپ گۇرۇھى 10دىن 40 ياكى 50كىچە ئادەمدىن تەشكىللىنىدۇ، ئاياللار، ياش-ئۆسمۈر قىز-ئوغۇللار (13—18 ياشلاردا، لېكىن ئۆسمۈرلەرنىڭ كۆپىنچىسى 13 ياشقا كىرگەندىن كېيىنلا گۇرۇھتىن چىقىپ كېتىدۇ) ۋە ئوغۇل-قىز بالىلار (6—13 ياشلاردا) بار. گۇرۇھقا شۇ گۇرۇھنىڭ باشلىقى باشچىلىق قىلىدۇ، ئۇ ئادەتتىكى يېزا ئىشچىسى، بۇنداقلارنىڭ كۆپىنچىسى ئاتالمىش ئەسكى، تېجىمەل، بەڭۋاش، ھاراقكەش بولىسىمۇ، لېكىن بەلگىلىك غەيرىتى ۋە ئىقتىدارى بار. ئۇ ئادەملەرنى توپلايدۇ، كىشىلەر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ قوماندانلىقىدا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ قوماندانلىقىدا ئىشلەيدۇ. ئۇ كۆپىنچە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىدىن دېھقانچىلىق ئىشىنى ھۆددىگە ئالىدۇ، ئۇنىڭ كىرىمى ئوتتۇرىچە ھېسابلىغاندا بىر

(172) «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 6-نومۇرلۇق دوكلات»، گۇۋاھلىق سۆز 37-بەت 173-نومۇرلۇق



ئادەتتىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭكىدىن ئانچە كۆپ بولمايدۇ(173)، بۇ كىرىم ئۇنىڭ قانچىلىك ماھارىتىنى ئىشقا سېلىپ، ئەڭ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئادەملىرىنى ئەڭ كۆپ ئەمگەك قىلدۇرۇشىغا باغلىق. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئاياللار ئەرلەرنىڭ دىكتاتورىسى ئاستىدىلا ناھايىتى ياخشى ئىشلەيدىغانلىقىنى بايقىغان، خۇددى فۇرىيې ھېس قىلغىنىدەك، ئاياللار بىلەن بالىلار ئىشقا كىرىشسە پۈتۈن كۈچىنى ئايىمايدىكەن، لېكىن قۇرامىغا يەتكەن ئەرلەر ناھايىتى مۇغەمبەر بولۇپ، ھامان ئىمكانقەدەر ئۆز كۈچىنى ئايايدىكەن. گۇرۇھ بېشى ئادەملىرىنى باشلاپ بىر ئېكىنزارلىقتىن يەنە بىر ئېكىنزارلىققا يۆتكىلىپ تۇرىدۇ، بىر يىلدا ئۆز گۇرۇھتىكىلىرى بىلەن 6—8 ئاي ئىشلەيدۇ. شۇڭا، ئىشچىلارنىڭ ئائىلىسى ئۇچۇن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ قولىدا ئىشلەش بالىلارنى ئاندا-ساندا ئىشلىتىدىغان ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ قولىدا ئىشلىگەندىن كۆپ پايدىلىق ۋە ئىشەنچلىك. بۇ ھال گۇرۇھ بېشىنىڭ ئوچۇق يېزىلاردىكى تەسىرىنى شۇنداق كۈچەيتىدىكى، بالىلارنىڭ تەگدىن تولىسى ئۇنىڭ تونۇشتۇرۇشى ئارقىسىدىلا ئىش تاپالايدۇ. كەسىپ گۇرۇھلىرىدىن بەزى بالىلارنى سىرتقا ئىجارىگە بېرىش ئۇنىڭ قوشۇمچە كەسپى بولۇپ قالغانىدى.

بۇنداق تۈزۈمنىڭ «قاراڭغۇ تەرىپى» شۇكى، بالىلار ۋە ياش-ئۆسمۈرلەر زىيادە ئېغىر ئەمگەك قىلاتتى، ئۇلار ھەر كۈنى بەش، ئالتە مىل، بەزىدە ھەتتا يەتتە مىل يىراقلىقتىكى ئېكىنزارلىققا پىيادە بېرىپ-كېلىپ ئىشلەيتتى، ئاخىرىدا «كەسىپ گۇرۇھى» ئىچىدە يۈرۈپ ئەخلاقى بۇزۇلۇپ كېتەتتى. گۇرۇھ بېشى گەرچە( بەزى يەرلەردە ئۇلار «مال ھەيدىگۈچى» دەپمۇ ئاتىلىدۇ) تاياق تۇتۇپ يۈرسىمۇ، لېكىن

(173) لېكىن بەزى گۇرۇھ بېشى 500 ئاكر يەرگە ئىگە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىگە، يەنە بەزىلىرى قاتار كەتكەن ئۆيلەرنىڭ ئىگىسىگە ئايلانغان.

خەقنى بەك دۇمبالاپ كەتمەيدۇ، كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭدىن خورلانغانلىقى توغرىسىدىكى شىكايەتلىرى كەمدىن كەم ئاڭلىنىدۇ. ئۇ بىر دېموكراتىك پادىشاھ، ياكى خامبىلىدىكى چاشقان تۇتقۇچىغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئادەم. شۇڭا ئۇنىڭ ئۆز پۇقرالىرى ئارىسىدا نوپۇزىنى تىكلىشكە توغرا كېلىدۇ، ئۇ ئۆز ھىماتىدا دەۋران سۈرۈۋاتقان سىگانلارچە تۇرمۇشى ئارقىلىق ئۆز پۇقرالىرىنى جەلپ قىلىدۇ. قوپال بىشەملىك، ھاياسىزلىق ۋە ئۆرپ-ئادەتنى بۇزىدىغان ئۇچىغا چىققان پەسكەشلىك كەسپ گۇرۇھىدا غايەت زور سېھرىي كۈچكە ئىگە. گۇرۇھ بېشى دائىم قاۋاقخانىلاردا چۆنتىكى قۇرۇغدالغىچە ئىچىپ، غەرق مەست قايتىدۇ، چەبدەس ئىككى خوتۇن ئۇنى قولتۇقلىۋېلىپ، سەپنىڭ ئالدىدا ماڭسا، باللار ۋە ياشلار قالايمىقان توۋلاپ، كىنايىلىك ناخشىلارنى ئېيتىپ ئارقىسىدىن ماڭىدۇ. ئۆيگە قايتىش يولىدا بولىدىغان قۇرىيې ئېيتقان «ئەر-ئايالغا ئاشكارا ئىشلار»[453] ئادەتتىكىدەكلا ئىش. 13-14 ياشلىق قىزلار ئۆزلىرى بىلەن تەڭتۇش ئوغۇل ھەمراھلىرىدىن ھامىلدار بولۇپ قالىدىغان ئىشلار بولۇپ تۇرىدۇ. كەسپ گۇرۇھىدىكىلەر تۇرىدىغان ئوچۇق يېزا سودوم بىلەن گوموررىغا ئايلىنىدۇ[454] (174)، بۇ يەردە نىكاھسىز تۇغۇلغان باللار پادىشاھلىقنىڭ باشقا جايلىرىدىكىدىن بىر ھەسسە كۆپ. بۇنداق مۇھىتتا يېتىلگەن قىزلار ياتلىق بولغاندىن كېيىن ئەخلاقتا بۇزۇلۇپ قانداق بولىدىغانلىقىنى باشتا كۆرسىتىپ ئۆتكەندۇق.① ئۇلاردىن تۇغۇلغان باللار ئەپيۇن كاساپىتى بىلەن تۈگىشىپ كەتمىگەن تەقدىردىمۇ، كەسپ گۇرۇھلىرىنىڭ خۇدا بەرگەن ئەسكەرلىرى بولۇپ قالىدۇ.

يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىز كەسپ گۇرۇھلىرىنىڭ تىپىك شەكلى،

(174) «لىيۇدفورد ۋىلايىتىدىكى قىزلارنىڭ تەڭ يېرىمىنى كەسپ گۇرۇھى تۈزۈمى ۋەيران قىلىۋەتكەن». («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 6-نومۇرلۇق دوكلات»، قوشۇمچە 6-بەت 32-نومۇرلۇق)

① مۇشۇ تومنىڭ 750-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



بۇنداق كەسپ گۇرۇھلىرى ئاشكارا، ئاممىۋى ياكى كۆچمەن كەسپ گۇرۇھلىرى ئاتىلىدۇ. ئۇندىن باشقا خۇسۇسىي كەسپ گۇرۇھلىرىمۇ بار. خۇسۇسىي كەسپ گۇرۇھلىرىنىڭ تەشكىللىنىشى ئادەتتىكى كەسپ گۇرۇھلىرىغا ئوخشاش بولسىمۇ، ئادەم سانى ئازراق بولىدۇ، بۇ گۇرۇھتىكىلەر گۇرۇھ بېشىنىڭ قول ئاستىدا ئىشلىمەي، بەلكى، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىمۇ قانداق ئىشلىتىشنى بىلىپ بولالمايدىغان قېرى ياللانما دېھقانىنىڭ قولىدا ئىشلەيدۇ. بۇ يەردە سىگانلارچە چېچىلاڭغۇ تۇرمۇش بولمايدۇ، لېكىن تۈرلۈك گۇۋاھلىق سۆزلىرىدىن مەلۇم بولۇشىچە، باللارنىڭ ئىش ھەققى ۋە تەمىناتى ناھايىتى ناچار ئىكەن.

يېقىنقى بىرقانچە يىلدىن بۇيان ئۈزلۈكسىز كېڭىيىۋاتقان كەسپ گۇرۇھى تۈزۈمى(175) ئەلۋەتتە گۇرۇھ بېشىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئەمەس. ئۇ ئىجارىكەش چوڭ دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى (176) ياكى زېمىندارلار(177)نى بېيىتىش مەقسىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۆز ئەمگەكچىلىرىنى نورمال سەۋىيىدىن زور دەرىجىدە

(175) «يېقىنقى يىللاردىن بۇيان بۇ تۈزۈم ناھايىتى كەڭ تارقالغان. بەزى رايونلاردا بۇ تۈزۈم يولغا قويۇلغىلى ئۇزۇن بولمىسىمۇ، لېكىن يولغا قويۇلغىلى خېلى بولغان باشقا رايونلاردا كەسپ گۇرۇھلىرىغا تېخىمۇ كىچىك باللار كۆپلەپ تارتىپ كىرىلمەكتە.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 6-نومۇرلۇق دوكلات» 79-بەت 174-نومۇرلۇق)

(176) «ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى كەسپ گۇرۇھلىرىنى ئىشلەتمەيدۇ.» «ئۇنۇمسىز يەرلەرگە كەسپ گۇرۇھلىرى ئىشلىتىلمەيدۇ، ھەر ئاكر يەردىن 2 فوند ستېرلىڭدىن 2 فوند ستېرلىڭ 10 شىللىڭغىچە ئىجارە پۇلى چىقىدىغان يەرلەرگىلا كەسپ گۇرۇھلىرى ئىشلىتىلىدۇ» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 17-بەت ۋە 14-بەت)

(177) بىر زېمىندار يەر ئىجارىسى ئۆزىگە تولىمۇ مۇۋاپىق كەلگەنلىكتىن تەكشۈرۈش كومىتېتىغا غەزەپلەنگەن ھالدا، بارلىق غەۋغا-سۈرەن مۇشۇ تۈزۈمنىڭ نامىنىڭ ياخشى بولمىغانلىقىدىن كېلىپ چىققان، ئەگەر «كەسپ گۇرۇھى» دېمەي، «ئۆسمۈرلەر سانائەتچىلىك يېزا ئىگىلىكىدە ھەمكارلىشىش-ئۆز كۈچىگە تايىنىش جەمئىيىتى» دېيىلگەن بولسا، ھەممە ئىش جايىغا چۈشەتتى، دېگەن.

كېمەيتكىلى بولىدىغان، شۇنداقلا ھەرقانچە نورمىدىن سىرت ئەمگەك كۈچى بىلەن نورمىدىن سىرت خىزمەتنى ئورۇنداتقۇزۇپ، ئىمكانقەدەر ئاز پۇل خەجلەپ كۆپ ئەمگەكتىن پايدىلىنىدىغان(178) ھەممە قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارنى «ئوشۇقچە» قىلىپ قويىدىغان بۇنىڭدىنمۇ ئەپچىل چارە يوق. يۇقىرىقى بايانلاردىن كىشىلەرنىڭ نېمە ئۈچۈن بىر تەرەپتىن دېھقانلارنىڭ ئوخشاش بولمىغان دەرىجىدە ئىشسىزلىقىنىڭ ئازابىنى چېكىۋاتقانلىقىنى ئېتىراپ قىلسا، يەنە بىر تەرەپتىن ئەر ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ كەمچىل بولغاچقا شۇنداقلا شەھەرلەرگە ئېقىپ كېتىۋاتقاچقا، كەسىپ گۇرۇھى تۈزۈمىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى «زۆرۈر» دەپ قارايدىغانلىقىنى چۈشىنىپ يېتەلەيمىز.(179) لىنكولىن ۋىلايىتى قاتارلىق

(178) گۇرۇھ بېشى بولۇپ باققان بىر ئادەم مۇنداق دەيدۇ: «كەسىپ گۇرۇھىنىڭ ئەمگىكى باشقا ھەرقانداق ئەمگەكتىن ئەرزان، شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەر ئۇنى ئىشلىتىدۇ» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 6ـنومۇرلۇق دوكلات» 17ـبەت 14ـنومۇرلۇق) بىر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى مۇنداق دەيدۇ: «كەسىپ گۇرۇھى تۈزۈمى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئۈچۈن شەكسىز ئىنتايىن ئەرزان، بالىلار ئۈچۈن شەكسىز ئىنتايىن زىيانلىق.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 16ـبەت، 3ـنومۇرلۇق)

(179) «شەك‑شۈبھىسىزكى، ھازىر كەسىپ گۇرۇھلىرىدا بالىلار ئىشلەۋاتقان ئىشنىڭ كۆپىنچىسىنى ئىلگىرى ئەرلەر ياكى ئاياللار ئىشلەيتتى. ئاياللار ۋە بالىلار ئىشلىتىلىۋاتقان جايلاردا ھازىر ئىشسىز قالغان ئەرلەر ئىلگىرىدىكىدىن تېخىمۇ كۆپەيدى.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 43ـبەت، 202ـنومۇرلۇق) لېكىن يەنە بىر جەھەتتىن، «نۇرغۇن دېھقانچىلىق رايونلىرىدا، بولۇپمۇ ئاشلىق چىقىدىغان رايونلاردا دېھقانلارنىڭ چەت ئەلگە كۆچۈپ كېتىشى، شۇنىڭدەك تۆمۈريوللارنىڭ ئۇلارنىڭ چوڭ شەھەرلەرگە يۆتكىلىشىگە قولايلىق يارىتىپ بېرىشى سەۋەبىدىن ئەمگەك كۈچى مەسىلىسى ئىنتايىن ئېغىرلاشتى، شۇڭا مەن (بۇ يەردىكى «مەن» مەلۇم چوڭ زېمىندارنىڭ ۋەكىلىدۇر) بالا ئەمگەكچىلەر مۇتلەق زۆرۈر دەپ قارايمەن» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 80ـبەت، 180ـنومۇرلۇق). ئەنگلىيىنىڭ دېھقانچىلىق رايونىدىكى ئەمگەك كۈچى مەسىلىسى مەدەنىيەتلىك دۇنيانىڭ باشقا جايلىرىنىڭكىگە ئوخشىمايدۇ، بۇ زېمىندار ۋە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى مەسىلىسىدۇر: يېزا ئاھالىلىرىنىڭ سىرتقا يۆتكىلىشى ئۈزلۈكسىز كۆپىيىۋاتقان ئەھۋالدا قانداق قىلغاندا يېزىلاردا يېتەرلىك «نىسپىي ئوشۇق ئاھالە»نى مەڭگۈ ساقلاپ، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنى «ئەڭ تۆۋەن ئىش ھەققى»دىن مەڭگۈ بەھرىمەن قىلغىلى بولىدۇ؟



جايلاردىكى ياۋا ئوت‑چۆپلىرى تازىلانغان ئېتىزلار بىلەن ئادىمىزات ئارىسىدىكى ياۋا ئوت‑چۆپلەر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قارىمۇقارشى ئىككى قۇتۇبىدۇر.(180)

(180) ئىلگىرى مەن نەقىل كەلتۈرگەن «ئاممىۋى سەھىيە دوكلاتى»دا بالىلارنىڭ ئۆلۈش نىسبىتى ئۈستىدە توختالغىنىمدا كەسىپ گۇرۇھى تۈزۈمىنى① تىلغا ئالغانىدىم، بۇ دوكلات مەتبۇئاتلارغا، ئەنگلىيە ئاۋامىغا ئىزچىل نامەلۇم ئىدى. لېكىن بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ يېقىنقى بىر دوكلاتى مەتبۇئاتلارنى «كىشىنى ھاڭ‑تاڭ قالدۇرىدىغان» ماتېرىياللارغا ئىگە قىلدى. لىبېرال مەتبۇئاتلار لىنكولىن ۋىلايىتىگە توپلانغان سالاپەتلىك، سىپايە ئېسىلزادىلەر، خانىملار ۋە دۆلەت دىنىي جەمئىيىتىدىكى باستېرلاردىن، ئۆزلىرىنىڭ ئەلچىلەر ئۆمىكىنى يەنە بىر يېرىم شارغا «جەنۇبىي ئوكيانىدىكى ياۋايى كىشىلەرنى كۆندۈرۈش»كە ئەۋەتكەن كىشىلەردىن مۇشۇنداق تۈزۈمنىڭ ئۆز ئېكىنزارلىقىدا تەرەققىي قىلىشىغا قانداقلارچە قاراپ تۇرۇپلا يول قويغانلىقىنى سوراشتى. شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا، يۇقىرى تەبىقە مەتبۇئاتلىرى يېزا ئاھالىلىرىنىڭ ئۆز بالىلىرىنىڭ سېتىلىپ قۇل بولۇشىغىمۇ ماقۇل بولىدىغان دەرىجىدە چۈشكۈنلىشىپ كەتكەنلىكىنى ئالاھىدە تىلغا ئالدى! ئەمەلىيەتتە، يېزا ئاھالىسىنىڭ ئۆزلىرىنى «ئېسىلزادىلەر» چىرماپ تۇرۇۋاتقان رەزىل شارائىتتا، ئۆز بالىلىرىنى يەپ قويسىمۇ چۈشىنىشكە بولىدۇ. ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ ئۆز قەدىر‑قىممىتىنى ساقلاپ كېلەلىگىنىگە ھەقىقىي ئەجەبلىنىشكە ئەرزىيدۇ. ھۆكۈمەت تەرەپ دوكلاتىنى تەييارلىغۇچىلار كەسىپ گۇرۇھى تۈزۈمى ئەڭ ئەۋج ئالغان رايونلاردىمۇ ئاتا‑ئانىلارنىڭ بۇ تۈزۈمدىن تولىمۇ بىزار ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. «بىز توپلىغان گۇۋاھلىق سۆزلىرىدىن كۆپلىگەن ئىسپات ماتېرىياللىرىنى تاپقىلى بولىدۇ، ئاتا‑ئانىلارنىڭ ئۆزلىرى دائىم ئۇچرايدىغان ئېزىقتۇرۇش ۋە بېسىمغا تاقابىل تۇرۇشقا ئىمكان بېرىدىغان مەجبۇرلاش يوسۇنىدا قانۇن بولغان بولسىدى، ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى بۇنىڭدىن چەكسىز مىننەتدار بولاتتى. گاھىدا ۋەخپە رايوننىڭ ئەمەلدارلىرى، گاھىدا خوجايىنلار ئۇلارنى ئىشتىن بوشىتىش بىلەن قورقىتىپ، ئۇلارنىڭ بالىلىرىنى مەكتەپكە ئەمەس، بەلكى ئەمگەك قىلىشقا ئەۋەتىشكە مەجبۇرلايدۇ... ۋاقىت ۋە زېھنىي كۈچ جەھەتتىكى تۈرلۈك ئىسراپچىلىقلار، دېھقانلارنىڭ ئۆي بويىچە زىيادە ئۇنۇمسىز ئەمگەك تۈپەيلىدىن چەكسىز رىيازەت چېكىشلىرى، ئاتا‑ئانىلارنىڭ پەرزەنتلىرىنىڭ كىچىك ئۆيلەردە قىستىلىشىپ يېتىش سەۋەبىدىن ياكى كەسىپ گۇرۇھىنىڭ ناچار تەسىرى تۈپەيلىدىن كۆز ئالدىدىلا ئەخلاقتا بۇزۇلۇپ كېتىۋاتقانلىقى، ‑بۇلارنىڭ ھەممىسى مېھنەتكەش نامراتلارنىڭ قەلبىدە قانداق ھېسسىيات پەيدا قىلىدىغانلىقىنى پەرەز قىلماق تەس ئەمەس، بۇ يەردە تەپسىلىي بايان قىلىپ ئولتۇرۇش ھاجەتسىز. ئۇلار ئۆزلىرىگە جىسمانىي ۋە

① مۇشۇ تومنىڭ 747ـ751ـبېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

## (F) ئىرېلاندىيە[455]

بىز بۇ پاراگرافنى ئاخىرلاشتۇرۇش پەيتىدە، ئىرېلاندىيىگە قايتا نەزەر تاشلاپ ئۆتەيلى. ئالدى بىلەن بۇنىڭغا ئائىت پاكىتلارنى سۆزلەپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ.

ئىرېلاندىيىنىڭ ئاھالىسى 1841ـيىلى 8 مىليون 222 مىڭ 664كە يەتكەن، 1851ـيىلى ئازىيىپ 6 مىليون 623 مىڭ 985، 1861ـيىلى ئازىيىپ 5 مىليون 850 مىڭ 309، 1866ـيىلى ئازىيىپ 5 مىليون 500 مىڭ بولۇپ، 1801ـيىلدىكى سەۋىيىگە چۈشۈپ قالغان. ئاھالىنىڭ ئازىيىشى 1846ـيىلدىكى ئاچارچىلىق يىلىدىن باشلانغان، شۇندىن باشلاپ 20 يىلغا يەتمىگەن ۋاقىت ئىچىدە ئىرېلاندىيە ئومۇمىي ئاھالىسىنىڭ 5/16دىن كۆپرەكىدىن ئايرىلىپ قالغان.(181) 1851ـيىل 5ـئايدىن 1865ـيىل 7ـئايغىچە ئىرېلاندىيىدىن چەت ئەلگە كۆچۈپ كەتكەن ئومۇمىي ئاھالە 1 مىليون 591 مىڭ 487، ھالبۇكى 1861ـيىلدىن 1865ـيىلغىچە بولغان بەش يىل ئىچىدە چەت ئەلگە كۆچۈپ كەتكەنلەرلا 500 مىڭدىن ئاشىدۇ. 1851ـيىلدىن 1861ـيىلغىچە تۇرالغۇ ئۆيدىن 52 مىڭ 990 يۇرۇش ئازايغان. 1851ـيىلدىن 1861ـيىلغىچە كۆلىمى 15ـ30 ئاكر كېلىدىغان ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانىدىن

روھىي جەھەتتىن نۇرغۇن ئازابـئوقۇبەتلەرنى كەلتۈرۈۋاتقان شارائىت ئالدىدا تامامەن مەسئۇلىيىتى يوقلىقىنى، ئەگەر قولىدىن كەلسىلا ئۇلار بۇنداق شارائىتنىڭ بولۇشىغا ھەرگىز يول قويمايدىغانلىقىنى، لېكىن ئۆزلىرىنىڭ بۇنداق شارائىتقا قارشى تۇرۇشقا ئاجىزلىق قىلىدىغانلىقىنى تونۇپ يەتكەن.» («بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى. 6ـنومۇرلۇق دوكلات» 20ـبەت، 82ـنومۇر؛ 23ـبەت، 96ـنومۇرلۇق)

(181) ئىرېلاندىيە ئاھالىسى: 1801ـيىلى 5 مىليون 319 مىڭ 867، 1811ـيىلى 6 مىليون 84 مىڭ 996، 1821ـيىلى 6 مىليون 869 مىڭ 544، 1831ـيىلى 7 مىليون 828 مىڭ 347، 1841ـيىلى 8 مىليون 222 مىڭ 664 ئىدى.



61 مىڭى، 30 ئاكردىن ئاشىدىغان چوڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانىدىن 109 مىڭى كۆپەيگەن، لېكىن ئىجارىگە بېرىلگەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ ئومۇمىي سانىدىن 120 مىڭى ئازايغان. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئازىيىپ كېتىشتىكى سەۋەب پۈتۈنلەي كۆلىمى 15 ئاكر كەلمەيدىغان ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ ئۈزلۈكسىز يوقىلىشىدىن بولغان، دېمەك، ئۇلار ئۈزلۈكسىز مەركەزلەشكەن.

ئاھالىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئازىيىشىغا ئەگىشىپ، مەھسۇلات ئومۇمىي مىقدارىمۇ تەبىئىيلا كېمەيگەن. ئۆز مەقسىتىمىزدىن ئېلىپ ئېيتساق، 1861ـيىلدىن 1865ـيىلغىچە بولغان بەش يىلنى تەكشۈرۈپ كۆرسەككىلا كۇپايە قىلىدۇ. بۇ بەش يىلدا چەت ئەلگە كۆچۈپ كەتكەن ئاھالە 500 مىڭدىن ئاشقان، ئاھالىنىڭ مۇتلەق سانى 330 مىڭدىن كۆپرەك ئازايغان.(جەدۋەل Aغا قاراڭ)

### جەدۋەل A چارۋا سانى(182)

| يىللار | ئات: ئومۇمىي سانى | ئات: ئازايغىنى | كالا: ئومۇمىي سانى | كالا: ئازايغىنى | كالا: كۆپەيگىنى |
|---|---|---|---|---|---|
| 1860 | 619811 | - | 3606374 | - | - |
| 1861 | 614232 | 5579 | 3471688 | 134686 | - |
| 1862 | 602894 | 11338 | 3254890 | 216798 | - |
| 1863 | 579978 | 22916 | 3144231 | 110659 | - |
| 1864 | 562158 | 17820 | 3262294 | - | 118063 |
| 1865 | 547867 | 14291 | 3493414 | - | 231120 |

(182) تېخىمۇ ئۇزۇنغا نەزەر سالىدىغان بولساق، نەتىجىسى تېخىمۇ يامانراق بولاتتى. مەسىلەن، 1865ـيىلى قوي 3 مىليون 688 مىڭ 742 تۇياق بولغان بولسا، 1856ـيىلى 3 مىليون 694 مىڭ 294 تۇياق ئىدى؛ 1865ـيىلى چوشقىدىن 1 مىليون 299 مىڭ 893ى بولغان بولسا، 1858ـيىلى 1 مىليون 409 مىڭ 883ى بار ئىدى.

| ييللار | قوي | | | چوشقا | | |
|---|---|---|---|---|---|---|
| | ئومۇمىي سانى | ئازايغىنى | كۆپەيگىنى | ئومۇمىي سانى | ئازايغىنى | كۆپەيگىنى |
| 1860 | 3542080 | - | - | 1271072 | - | - |
| 1861 | 3556050 | - | 13970 | 1102042 | 169030 | - |
| 1862 | 3456132 | 99918 | - | 1154324 | - | 52282 |
| 1863 | 3308204 | 147928 | - | 1067458 | 86866 | - |
| 1864 | 3366941 | - | 58737 | 1058480 | 8978 | - |
| 1865 | 3688742 | - | 321801 | 1299893 | - | 241413 |

يۇقىرىقى جەدۋەلدىن تۆۋەندىكىچە خۇلاسە چىقىدۇ:

| ئات | كالا | قوي | چوشقا |
|---|---|---|---|
| مۇتلەق ئازايغىنى | مۇتلەق ئازايغىنى | مۇتلەق كۆپەيگىنى | مۇتلەق كۆپەيگىنى |
| 71944 | 112960 | 146662 | 28821 |

ئەمدى بىز چارۋا مال ۋە ئادەمنى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى بىلەن تەمىنلەيدىغان يېزا ئىگىلىكىگە نەزەر تاشلاپ ئۆتەيلى. تۆۋەندىكى جەدۋەل ھەرقايسى يىللاردىكى سانلارنىڭ ئالدىنقى يىلغا نىسبەتەن ئازايغان ياكى كۆپەيگەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئاشلىق زىرائەتلىرى بۇغداي، سۇلۇ، ئارپا، قارا بۇغداي، سەي پۇرچاق ۋە كۆك پۇرچاقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛ كۆكتات ياڭيۇ، چامغۇر، تاتلىقياڭيۇ، قىزىلچا، بەسەي، سەۋزە، ۋىكان، ياۋا پۇرچاق قاتارلىقلانى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.



## جەدۋەلB تېرىلغۇ يەر ۋە ئوتلاق (يەنى چارۋىچىلىق مەيدانى) كۆلىمىنىڭ كۆپىيىش، ئازىيىش ئەھۋالى

(بىرلىكى: ئاكر)

| ييللار | زىرائەت يېرى | كۆكتاتلىق | | ئوتلاق ۋە بىدىلىك | | زىغىرلىق | | تېرىلغۇ يەر ۋە ئوتلاق ئومۇمىي كۆلىمى | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | ئازايغىنى | ئازايغىنى | كۆپەيگىنى | ئازايغىنى | كۆپەيگىنى | ئازايغىنى | كۆپەيگىنى | ئازايغىنى | كۆپەيگىنى |
| 1861 | 15701 | 36974 | - | 47969 | - | - | 19271 | 81373 | - |
| 1862 | 72734 | 74785 | - | - | 6623 | - | 2055 | 138841 | - |
| 1863 | 144719 | 19358 | - | - | 7724 | - | 63922 | 92431 | - |
| 1864 | 122437 | 2317 | - | - | 47486 | - | 87761 | - | 10493 |
| 1865 | 72450 | - | 25421 | - | 68970 | 50159 | - | 28218 | - |
| 65-1861 | 428041 | 108013 | - | - | 82834 | - | 122850 | 330370 | - |

1865-يىلى 470 مىڭ 120 ئاكر «ئوتلاق» قوشۇلغان، بۇ ئاساسلىقى «ئېچىلمىغان قاقاسلىق ۋە سازلىق»نىڭ 101 مىڭ 543 ئاكر كېمىيىشىدىن بولغان. بىز 1865-يىلى بىلەن 1864-يىلنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەكلا، ئاشلىقنىڭ 246 مىڭ 667 كۋارتېر ئازايغانلىقىنى، بۇنىڭ ئىچىدە بۇغداينىڭ 48 مىڭ 999 كۋارتېر، سۇلۇنىڭ 166 مىڭ 605 كۋارتېر، ئارپىنىڭ 29 مىڭ 892 كۋارتېر ئازايغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز، ۋەھاكازا. ياڭيۇ تېرىلغۇ كۆلىمى 1865-يىلى ئازتولا كۆپەيگەن بولسىمۇ، لېكىن ھوسۇل مىقدارى 446 مىڭ 398 توننا كېمىيىپ كەتكەن. (جەدۋەل Cغا قاراڭ)

* بەلگىسى قويۇلغانلىرىنىڭ ئۆلچەم بىرلىكى ستون (1 ستون 14 فۇنتقا تەڭ)

بىز يۇقىرىدا ئىرېلاندىيىنىڭ ئاھالىسى ۋە يېزا ئىگىلىك ئىشلەپچىقىرىش ئەھۋالىدىكى ئۆزگىرىشلەرنى تەكشۈردۇق، ئەمدى يەنە

جەدۋەل C تېرىلغۇ كۆلىمى، ھەر ئاكرنىڭ مەھسۇلات مىقدارى ۋە ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارىنىڭ كۆپىيىشى ۋە ئازىيىشى
(1865-يىل بىلەن 1864-يىلنىڭ سېلىشتۇرما جەدۋىلى(183))

| مەھسۇلات | تېرىلغۇ يەر (ئاكر) 1864 | تېرىلغۇ يەر (ئاكر) 1865 | 1865-يىلىدىكى كۆپىيىش-ئازىيىش ئەھۋالى + | 1865-يىلىدىكى كۆپىيىش-ئازىيىش ئەھۋالى – | ھەر ئاكرنىڭ مەھسۇلات مىقدارى 1864 | ھەر ئاكرنىڭ مەھسۇلات مىقدارى 1865 | 1865-يىلىدىكى كۆپىيىش-ئازىيىش ئەھۋالى + | 1865-يىلىدىكى كۆپىيىش-ئازىيىش ئەھۋالى – | ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارى 1864 | ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارى 1865 | 1865-يىلىدىكى كۆپىيىش-ئازىيىش ئەھۋالى + | 1865-يىلىدىكى كۆپىيىش-ئازىيىش ئەھۋالى – |
|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|---|
| | | | | | (كۆئىنتال) | (كۆئىنتال) | (كۆئىنتال) | (كۆئىنتال) | (كۋارتېر) | (كۋارتېر) | (كۋارتېر) | (كۋارتېر) |
| بۇغداي | 276483 | 266989 | - | 9494 | 13.3 | 13.0 | - | 0.3 | 875782 | 826783 | -- | 48999 |
| سۇلۇ | 1814886 | 1745228 | -- | 69658 | 12.1 | 12.3 | 0.2 | -- | 7826332 | 7656727 | -- | 165605 |
| ئارپا | 172700 | 177102 | 4402 | -- | 15.9 | 14.9 | -- | 1.0 | 761909 | 732017 | -- | 29892 |
| پۇرچاق | | | | | 16.4 | 14.8 | -- | 1.6 | 15160 | 13989 | -- | 1171 |
| قارا بۇغداي | 8894 | 10091 | 1197 | -- | 8.5 | 10.4 | 1.9 | -- | 12680 | 18364 | 5684 | -- |
| | | | | | (تونна) | (تونна) | (تونна) | (تونна) | (تونна) | (تونна) | (تونна) | (تونна) |
| ياكيۇ | 1039724 | 1066260 | 26536 | -- | 4.1 | 3.6 | -- | 0.5 | 4312388 | 3865990 | -- | 446398 |
| چامغۇر | 337355 | 334212 | -- | 3143 | 10.3 | 9.9 | -- | 0.4 | 3467659 | 3301683 | -- | 165976 |
| تاتلىقياكيۇ | 14073 | 14389 | 316 | -- | 10.5 | 13.3 | 2.8 | -- | 147284 | 191937 | 44653 | -- |
| بەسەي | 31821 | 33622 | 1801 | -- | 9.3 | 10.4 | 1.1 | -- | 297375 | 350252 | 52877 | -- |
| زىغىر | 301693 | 251433 | -- | 50260 | 34.2* | 25.2* | -- | 9.0* | 64506 | 39561 | -- | 24945 |
| قۇرۇق ئوت | 1609569 | 1678493 | 68924 | -- | 1.6 | 1.8 | 0.2 | -- | 2607153 | 3068707 | 461554 | -- |



ئىرېلاندىيىنىڭ زېمىندارلىرى، چوڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ۋە سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ مال-مۈلكىدىكى ئۆزگىرىشنى كۆرۈپ ئۆتەيلى. بۇنداق ئۆزگىرىش ئاساسەن تاپاۋەت بېجىنىڭ كۆپىيىشى ياكى ئازىيىشىدا ئىپادىلىنىدۇ. تۆۋەندىكى D جەدۋەلنى چۈشىنىش ئۈچۈن، جەدۋەلدىكى D تۈرىنىڭ (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پايدىسىدىن باشقا پايدىلار) ئاتالمىش «ئەركىن كەسىپ»تىكىلەرنىڭ پايدىسى، يەنى ئادۋوكات، دوختۇر قاتارلىقلارنىڭ كىرىمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى، جەدۋەلدە ئالاھىدە كۆرسىتىلمىگەن C ۋە E تۈرلەرنىڭ مەنسەپدارلار، ھەربىي ئەمەلدارلار، مائاش ئالىدىغان پەخرىي ئەمەلدارلار، زايوم ھەقدارى قاتارلىقلارنىڭ كىرىمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ.

(183) مەزكۇر مەزمۇندىكى سانلىق مەلۇمات «ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىكى ستاتىستىكىسى. 1860-يىلى ھەر قايسى ۋىلايەت، ئۆلكىلەرنىڭ دېھقانچىلىق زىرائەتلىرى تېرىلغان يەر سانى ۋە چارۋىلارنىڭ سانلىق ئومۇمىي ئەھۋالى» (1860-يىل دۇبلىن نەشرى) ھەمدە شۇنىڭدىن كېيىنكى ھەر يىللىق ستاتىستىكىلار ۋە «ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىكى ستاتىستىكىسى. 1866-يىللىق ئوتتۇرىچە مەھسۇلات مىقدارى مۆلچەر جەدۋىلى» (1867-يىل دۇبلىن نەشرى)دىكى ماتېرىياللار تۈپلىمىدىن ئېلىنغان. بىلىشىمىزچە، بۇ ستاتىستىكا سانلىق مەلۇماتلىرى ھەر يىللىق پارلامېنت يىغىنلىرىدا ھۆكۈمەت دائىرىلىرى ئوتتۇرىغا قويىدىغان ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى ئىكەن.

ئىككىنچى نەشرىگە قوشۇمچە ئىزاھات: ھۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ ستاتىستىكىسىدىن كۆرسىتىلىشىچە، 1872-يىلىدىكى تېرىلغۇ يەر كۆلىمى 1871-يىلىدىكىدىن 134 مىڭ 915 ئاكر ئازايغان. چامغۇر، تاتلىقياكيۇ قاتارلىق كۆكتات تۈرىنىڭ تېرىلغۇ كۆلىمى «كۆپەيگەن»؛ تېرىلغۇ يەرنىڭ «ئازىيىش» ئەھۋالى مۇنداق: بۇغداي كۆلىمى 16 مىڭ ئاكر، سۇلۇ كۆلىمى 14 مىڭ ئاكر، ئارپا ۋە قارا بۇغداي كۆلىمى 4 مىڭ ئاكر، ياكيۇ كۆلىمى 66 مىڭ 632 ئاكر، زىغىر كۆلىمى 34 مىڭ 667 ئاكر، ئوتلاق، بېدىلىك، ياۋا پۇرچاق ۋە قىچا كۆلىمى 30 مىڭ ئاكر ئازايغان. بۇغداي تېرىلغۇ كۆلىمىنىڭ يېقىنقى بەش يىل ئىچىدىكى پەيدىنپەي ئازىيىش ئەھۋالى مۇنداق: 1868-يىلى 285 مىڭ ئاكر، 1869-يىلى 280 مىڭ ئاكر، 1870-يىلى 259 مىڭ ئاكر، 1871-يىلى 244 مىڭ ئاكر، 1872-يىلى 228 مىڭ ئاكر بولغان. پۈتۈن سان بويىچە ھېسابلىغاندا، 1872-يىلى ئات 2600 تۇياق، كالا 80 مىڭ تۇياق، قوي 68 مىڭ 600 تۇياق كۆپەيگەن، چوشقا 236 مىڭ تۇياق ئازايغان.

## جەدۋەلD تاپاۋەت بېجى تاپشۇرۇلىدىغان كىرىم(184)

(بىرلىكى: فوند ستېرلىڭ)

| | 1860 | 1861 | 1862 | 1863 | 1864 | 1865 |
|---|---|---|---|---|---|---|
| Aتۈر<br>يەر ئىجارىسى | 12893829 | 13003554 | 13398938 | 13494091 | 13470700 | 13801616 |
| Bتۈر<br>ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پايدىسى | 2765387 | 2773644 | 2937899 | 2938923 | 2930874 | 2946072 |
| Dتۈر<br>سانائەت قاتارلىقلارنىڭ پايدىسى | 48921652 | 4836203 | 4858800 | 4846497 | 4546147 | 4850199 |
| Eدىن Aغىچە بولغان تۈرلەرنىڭ يىغىندىسى | 22962885 | 22998394 | 23597574 | 23658631 | 23236298 | 23930340 |

1853ـيىلىدىن 1864ـيىلىغىچە D تۈردىكى كىرىم ھەر يىلى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن0.93%تىن ئاشقان، ھالبۇكى ئوخشاش مەزگىلدە بۈيۈك برىتانىيىدە مەزكۇر تۈردىكى كىرىم ھەر يىلى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 4.58%تىن ئاشقان. تۆۋەندىكى جەدۋەل 1864ـيىلى بىلەن 1865 ـيىلىدىكى پايدا (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پايدىسى بۇنىڭ سىرتىدا)نىڭ تەقسىملىنىش ئەھۋالىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

(184) «خانلىق ئىچكى باج ئىشلىرى كومىتېتى ئەزاسىنىڭ 10ـنومۇرلۇق دوكلاتى» 1866ـيىل لوندون نەشرى.



## جەدۋەل E ئىرېلاندىيىنىڭ D تۈردىكى پايدا كىرىمى

(60 فوند ستېرلىڭدىن يۇقىرىلار)(185)

| | 1864ـيىلى | | 1865ـيىلى | |
|---|---|---|---|---|
| | فوند ستېرلىڭ | تەقسىم قىلىنغان ئادەم | فوند ستېرلىڭ | تەقسىم قىلىنغان ئادەم |
| يىللىق ئومۇمىي كىرىم...... | 4368610 | 17467 | 4669979 | 18018 |
| 60 فوند سىتېرلىڭدىن يۇقىرى 100 فوند ستېرلىڭدىن تۆۋەن يىللىق كىرىم........ | 238726 | 5015 | 222575 | 4703 |
| يىللىق ئومۇمىي كىرىم ئىچىدە..... | 1979066 | 11321 | 2028571 | 12184 |
| يىللىق ئومۇمىي كىرىمدىن قالغىنى... | 2150818 | 1131 | 2418833 | 1194 |
| بۇنىڭ ئىچىدە......... | 1073906<br>1076912<br>430535<br>646377<br>262819 | 1010<br>121<br>95<br>26<br>3 | 1097927<br>1320906<br>584458<br>736448<br>274528 | 1044<br>150<br>122<br>28<br>3 |

ئەنگلىيە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تەرەققىي تاپقان، سانائەت ئۈستۈنلۈكىنى ئىگىلىگەن دۆلەت، ناۋادا ئۇنىڭ ئاھالىسى ئىرېلاندىيىگە ئوخشاش سىرتقا كەلكۈندەك ئاققان بولسا، ئاللىقاچان ھالىدىن كەتكەن بولاتتى. بىراق ھازىرقى ئىرېلاندىيە ئەنگلىيىدىن پەقەت دېڭىز بوغۇزى بىلەن ئايرىلىپ تۇرىدىغان دېھقانچىلىق رايونى بولۇپ تۇرۇۋاتىدۇ. ئۇ ئەنگلىيىنى ئاشلىق، قوي يۇڭى، چارۋا، سانائەت ۋە ھەربىي ئىشلار ئۈچۈن ئادەم كۈچى بىلەن تەمىنلەيدۇ.

ئاھالىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئازىيىشىغا ئەگىشىپ، كۆپلىگەن يەرلەر

(185) Dتۈردىكى يىللىق ئومۇمىي كىرىم ئالدىنقى جەدۋەلدىكى ساندىن پەرقلىنىدۇ، چۈنكى قانۇن يول قويغان دائىرىدە مەلۇم ھېساب چىقىرىۋېتىلدى.

قاقاسلاشتى، يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرىدىمۇ زور دەرىجىدە كېمىيىش كۆرۈلدى(186)، يەنە كېلىپ چارۋىچىلىق مەيدانلىرىنىڭ كۆلىمى زورايغان بولسىمۇ، لېكىن بەزى چارۋىچىلىق تارماقلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشىدا مۇتلەق كېمىيىش كۆرۈلدى، ھالبۇكى باشقا تارماقلاردا سەل-پەل ئىلگىرىلەش كۆرۈنگەندەك قىلسىمۇ، لېكىن دائىم چېكىنىش سەۋەبىدىن ئۈزۈلۈپ قالدى. ۋەھالەنكى، ئاھالىنىڭ ئازىيىشى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا، يەر ئىجارىسى ۋە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پايدىسى داۋاملىق كۆپەيدى، گەرچە كېيىنكىسىنىڭ كۆپىيىشى ئالدىنقىسىنىڭكىدەك دائىملىق، ئۈزلۈكسىز بولمىسىمۇ، بۇنىڭ سەۋەبىنى چۈشەنمەك ئوڭاي، بىر تەرەپتىن ئىجارىگە بېرىلىدىغان دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ مەركەزلىشىشى ۋە تېرىلغۇ يەرلەرنىڭ ئوتلاقىغا ئايلاندۇرۇلۇشىغا ئەگىشىپ، ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ بارغانسېرى ئېشىپ بېرىۋاتقان قىسمى ئوشۇقچە مەھسۇلاتقا ئايلىنىپ قالدى. گەرچە ئومۇمىي مەھسۇلاتتا ئازىيىش كۆرۈنگەندەك قىلسىمۇ، ئەمما ئۇنىڭ تەركىبىدىكى مەلۇم ئوشۇقچە مەھسۇلات كۆپەيدى. يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ ئوشۇقچە مەھسۇلاتنىڭ پۇل قىممىتى ئۇنىڭ سانىنىڭ ئېشىشىدىنمۇ كۆپ تېز بولدى. چۈنكى يېقىنقى 20 يىلدىن بۇيان، بولۇپمۇ يېقىنقى 10 يىلدىن بۇيان، گۆش تۈرلىرى، قوي يۇڭى قاتارلىقلارنىڭ ئەنگلىيىدىكى بازار باھاسى ئۈزلۈكسىز ئېشىپ باردى.

ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئىستېمال قىلىدىغان مەھسۇلاتى تاۋار ھېسابلانمىغاندەك، ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئىشقا ئورۇنلىشىش ۋاستىسى ۋە تىرىكچىلىك ۋاستىلىرى بولۇپ خىزمەت قىلىدىغان ھەمدە

(186) ھەر ئاكر يەردىن چىقىدىغان مەھسۇلات نىسپىي ئازايغان، لېكىن شۇنى ئۇنتۇماسلىقىمىز كېرەككى، ئەنگلىيىنىڭ ئىرېلاندىيە زېمىنىنى ۋاستىلىك سېتىۋېتكىنىگە بىر يېرىم ئەسىر بولۇپ قالدى، شۇنىسى ئىرېلاندىيە دېھقانلىرىغا يەر تۆلىمى ھېسابىغا بولسىمۇ ھېچنېمە بېرىلمىدى.



باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى قوشماي ئۆز ئالدىغا كۆپەيتكەن تارقاق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىمۇ كاپىتال ھېسابلانمايدۇ. ئاھالىنىڭ ئازىيىشىغا ئەگىشىپ، يېزا ئىگىلىكىگە ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ئازايغان بولسىمۇ، بىراق، يېزا ئىگىلىكىگە ئىشلىتىلىدىغان كاپىتال مىقدارى كۆپەيدى، چۈنكى ئىلگىرىكى تارقاق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمى كاپىتالغا ئايلانغانىدى.

ئىرېلاندىيىنىڭ يېزا ئىگىلىكىدىن باشقا، سودا سانائەتكە ئاجراتقان ئومۇمىي كاپىتالنىڭ يېقىنقى 20 يىل داۋامىدا جۇغلىنىشى ناھايىتى ئاستا بولدى، يەنە كېلىپ داۋاملىق تۈردە زور داۋالغۇش ئىچىدە تۇرۇپ كەلدى. ئەكسىچە، بۇ ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ جۇغلىنىشى بارغانسېرى تېزلەشتى. ئاخىرىدا، ئۇنىڭ مۇتلەق ئۆسۈش مىقدارى ناھايىتى ئاز بولسىمۇ، ئاللىقاچان ئازىيىپ بولغان ئاھالىسى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئۇنىڭدا نىسپىي جەھەتتىن يەنىلا ئېشىش بولدى، دېيىشكە بولىدۇ.

شۇنداق قىلىپ بۇ يەردە كۆز ئالدىمىزدا كەڭ قانات يايغان بىر جەريان شەكىللىنىدۇ. ئەنئەنىچى ئىقتىسادشۇناسلىقتا مۇشۇ جەرياندىنمۇ ياخشىراق نەرسە ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ ئەقىدىسىنى ئىسپاتلاپ بېرىشنى ئۈمىد قىلغىلى بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ ئەقىدىسى بويىچە بولغاندا، نامراتلىق ئاھالىنىڭ مۇتلەق ئوشۇقچىلىقىدىن كېلىپ چىقارمىش، ئاھالىنى ئازايتقاندىلا، ئاندىن تەڭپۇڭلۇقنى ئەسلىگە كەلتۈرگىلى بولارمىش. بۇ مالتۇسچىلارنىڭ 14ـئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا كۆككە كۆتۈرگەن ئېتىقادىدىكى چۇماغا[220] پوتونلەي ئوخشاش بولمىغان يەنە بىر مۇھىم تەجرىبىدۇر. شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتەيلىكى، 19ـئەسىردىكى ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىپ كەلگەن ئاھالە ئۆزگىرىشىنى 14ـئەسىر ئۆلچىمى بىلەن ئۆلچەش قارىيلارچە نادانلىق، ۋەھالەنكى، بۇ نادانلىق شۇنداق بىر ھەقىقەتكە سەل قارىغان: شۇ

قېتىمقى چۇما ۋە شۇ سەۋەبلىك ئاھالىنىڭ زور دەرىجىدە ئازىيىپ كېتىشىدىن كېيىنلا، دېڭىز بوغۇزىنىڭ بۇ قىرغىقىدىكى ئەنگلىيىدە يېزا ئاھالىسى ئازاد بولغان ۋە بېيىغان ئەھۋال كېلىپ چىققان بولسا، دېڭىز بوغۇزىنىڭ ئۇ قىرغىقىدىكى فرانسىيىدە تېخىمۇ ۋەھشىيانە قۇللۇق ۋە تېخىمۇ كەڭ كۆلەمدىكى نامراتلىق كېلىپ چىققان.(186a)

1846-يىلى ئىرېلاندىيىدە ئاچارچىلىق 1 مىليوندىن ئارتۇق ئادەمنى يۇتۇپ كەتتى، يەنە كېلىپ بۇلارنىڭ ھەممىسى كەمبەغەللەر ئىدى. بۇ ئاچارچىلىق دۆلەت بايلىقىغا قىلچە تەسىر كۆرسەتمىدى. شۇندىن كېيىنكى 20 يىل ئىچىدە كىشىلەرنىڭ توختىماي كەڭ كۆلەمدە سىرتقا ئېقىشى 30 يىل ئېلىپ بېرىلغان ئۇرۇش ئادەم سانىنى ئازايتىش بىلەن بىللە ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىمۇ ئازايتىۋەتكەندەك ئازايتىۋېتەلمىدى. ئىرېلاند ئەقىل ئىگىلىرى نامراتلارنى شۇ نامراتلىق ئاسارىتىگە چۈشۈرۈپ قويغان جايدىن نەچچە مىڭ چاقىرىم يىراق ئاپىرىۋېتىدىغان سېھرىگەرلىكتەك يېڭى ئۇسۇلنى ئىجاد قىلدى. شىمالىي ئامېرىكا قوشما شتاتلىرىغا كۆچۈپ كەتكەن مۇساپىرلار ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ يول كىراسى ئۈچۈن ھەر يىلى ئائىلىسىگە پۇل-پۇچەك ئەۋەتىپ تۇرىدۇ. بۇ يىل كۆچۈپ كەتكەن بىر توپ كىشىلەر كېلەر يىلى يەنە بىر توپ كىشىلەرنى ئەگەشتۈرۈپ كېتىدۇ. مۇنداق بولغاندا، چەت ئەلدىكى كۆچمەنلەر ئىرېلاندىيىنى ھېچقانداق

(186a) ئىرېلاندىيە «نوپۇس قائىدىسى»نىڭ مۇنبەت تۇپرىقى دەپ قارالغاچقا، ت. سېدلېر نوپۇس مەسىلىسى توغرىسىدىكى ئەسىرىنى ئېلان قىلىشتىن ئىلگىرى «ئىرېلاندىيە، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن كۈلپەت ۋە ئۇنى قۇتقۇزۇش چارىسى» (1829-يىل لوندون 2-نەشرى)نى ئېلان قىلدى. ئۇ كىتابتا ئۇ ھەرقايسى ئۆلكىلەرنىڭ ستاتىستىكا ماتېرىيالى ۋە ھەربىر ئۆلكىدىكى ۋىلايەتلەرنىڭ ستاتىستىكا ماتېرىيالىنى سېلىشتۇرۇپ، ئىرېلاندىيىدىكى ئومۇميۈزلۈك نامراتلىق مالتۇس تەسەۋۋۇر قىلغىنىدەك نوپۇس سانى بىلەن ئۇدۇل تاناسىپ بولماستىن، بەلكى تەتۈر تاناسىپ بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى.



چىقىمدار قىلمىغاندىن سىرت، ئەكسىچە ئۇنىڭ ئېكسپورت ساھەسىدىكى ئەڭ مەنپەئەتدار تارمىقى بولۇپ قالدى. ئاخىرىدا، چەت ئەلدە بۇنداق مۇساپىر بولۇپ يۈرۈش بىر خىل تەشكىللىنىش جەريانى بولۇپ شەكىللىنىدۇ، ئۇ پەقەت ئاھالىنىڭ ۋاقىتىنچە چىقىش يولى بولۇپ قالماستىن، بەلكى ھەر يىلى ئەگەشتۈرۈپ چىقىپ كېتىۋاتقان ئادەم سانى تۇغۇلۇۋاتقان ئادەم سانىدىن ئېشىپ كېتىۋاتقانلىقتىن، ئاھالىنىڭ سان جەھەتتىكى مۇتلەق سەۋىيىسى يىلدىن يىلغا تۆۋەنلەپ كېتىدۇ.(186b)

شۇنداق قىلىپ، ئىرېلاندىيىدە ئاھالە ئوشۇقچىلىقى دەردىنى بولۇشچە تارتىپ قېلىپ قالغان ئىشچىلارنىڭ ئاقىۋىتى قانداق بولدى؟ ئاقىۋەتتە، نۆۋەتتىكى نىسپىي ئوشۇقچە ئاھالە 1846-يىلدىكىگە ئوخشاش زورىيىپ كەتتى؛ ئىش ھەققى يەنىلا ئىنتايىن تۆۋەن، ئەمگەك بەكمۇ جاپالىق؛ يېزىلاردا نامراتلىق يەنە بىر قىسىم يېڭى كىرىزىس ئېلىپ كەلدى. بۇنىڭ سەۋەبى ناھايىتى ئاددىي. دېھقانچىلىقتىكى ئىنقىلاب بىلەن چەت ئەلدە مۇساپىر بولۇش ئوخشاش قەدەمدە بولۇۋاتىدۇ. نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ كۆرۈلۈشى ئاھالىنىڭ مۇتلەق ئازىيىشىدىن تېخىمۇ تېز بولۇۋاتىدۇ. بىز B جەدۋەلنى كۆرسەكلا بۇنى بىلىۋالالايمىز، ئىرېلاندىيىدە تېرىلغۇ يەرلەرنىڭ يايلاققا ئايلاندۇرۇلۇشى ئەنگلىيىدىكىدىنمۇ كۈچلۈك تەسىر قوزغىدى. ئەنگلىيىدە چارۋىچىلىقنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، كۆكتات تېرىقچىلىقىمۇ ئۈزلۈكسىز تەرەققىي قىلدى، لېكىن ئىرېلاندىيىدە كېمىيىش كۆرۈلدى. ئىلگىرى كەڭ كۆلەمدە ئېچىلغان تېرىلغۇ يەرلەر ئاقتارما يەر ياكى مەڭگۈلۈك ئوتلاق قىلىۋېتىلدى، شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئىلگىرى ئېچىلمىغان كەڭ كۆلەمدىكى قاقاسلىق ۋە پاتقاق ساسلىقلار چارۋىچىلىقنى زورايتىش

(186b) 1851-يىلدىن 1874-يىلغىچە چەت ئەلگە كۆچۈپ كەتكەنلەرنىڭ ئومۇمىي سانى 2 مىليون 325 مىڭ 922گە يەتكەن.

ئۈچۈن ئىشلىتىلمەكتە. ئوتتۇرا، ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى — مەن تېرىلغۇ يېرى 100 ئاكىردىن ئاشمايدىغان ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ھەممىسىنى مۇشۇ ھېسابقا كىرگۈزدۈم — ئوخشاشلا تەخمىنەن ئومۇمىي سانىنىڭ 8/10 قىسمىنى ئىگىلىگەن.(186c) ئۇلار بارغانسېرى كاپىتالىستىك دېھقانچىلىق ئىشلەپچىقىرىش رىقابىتىنىڭ دەھشەتلىك ئېزىشى تۈپەيلىدىن ھالاك بولۇش گىردابىغا بېرىپ قالماقتا، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ياللانما ئىشچىلار سىنىپىغا يېڭى-يېڭى ئىشچىلارنى يەتكۈزۈپ بەرمەكتە. ئىرېلاندىيىنىڭ بىردىنبىر يىرىك سانائىتى بولغان زىغىر پىششىقلاپ ئىشلەش كەسپى قۇرامىغا يەتكەن ئەر ئىشچىلارغا بەك ئېھتىياجلىق ئەمەس، گەرچە 1861 -يىلدىن 1866ـيىلغىچە پاختا باھاسىنىڭ ئۆرلىشى بۇ سانائەتنىڭ تەرەققىياتىغا تۈرتكە بولغان بولسىمۇ، لېكىن ئومۇمەن ئېيتقاندا، ئاھالىنىڭ ئاز بىر قىسمىنىلا ياللاپ ئىشلەتمەكتە. بۇ سانائەتمۇ باشقا ھەرقانداق يىرىك سانائەتكە ئوخشاش ئىچكى قىسمىدا ئۈزلۈكسىز زور ئۆزگىرىشلەر كۆرۈلۈپ، ئىنچىل نىسپىي ئوشۇق ئاھالىنى بارلىققا كەلتۈرمەكتە، ئۇ قوبۇل قىلىۋاتقان ئادەم مۇتلەق كۆپىيىۋاتقان ئەھۋالدىمۇ ئوخشاش ھالەت كۆرۈلمەكتە. يېزا ئاھالىسىنىڭ نامراتلىقى زور كۆلەمدىكى كىيىم-كېچەك زاۋۇتلىرى قاتارلىقلارنىڭ ئاساسى بولۇپ قالدى، بۇنداق زاۋۇتلاردىكى ئەمگەك قوشۇنىنىڭ كۆپ قىسمى يېزىلارغا تارقالغان. بىز بۇ يەردە ئالدىنقى قىسىمدا تەرىپلەپ ئۆتكەن ئائىلە ئەمگەك تۈزۈمىگە يەنە بىر قېتىم ئۇچرايمىز.① تۆۋەن ئىش ھەققى، ھەددىدىن ئارتۇق ئەمگەك قىلىش بۇنداق تۈزۈمنىڭ «ئوشۇقچە ئاھالە

(186c) 2ـنەشرىگە ئىزاھات: مورفىينىڭ «ئىرېلاندىيىنىڭ سانائىتى، سىياسىتى ۋە جەمئىيىتى» (1870ـيىل نەشرى) دېگەن كىتابىتىكى ستاتىستىكىغا ئاساسلانغاندا، كۆلىمى 100 ئاكىر كەلمەيدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانلىرى ئومۇمىي يەر كۆلىمىنىڭ %94.6نى ئىگىلىگەن، 100 ئاكىردىن ئاشىدىغان دېھقانچىلىق مەيدانلىرى %5.4نى ئىگىلىگەن.

① مۇشۇ تومنىڭ 867ـ874ـبەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئىشلەپچىقىرىش»تىكى سىستېمىلىق ۋاستىسىدۇر. ئاقىۋەت، ئاھالىنىڭ ئازىيىشى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشى تەرەققىي تاپقان دۆلەتلەرگە ئېلىپ كەلگەن ئاشۇنداق بۇزغۇنچىلىق ئاقىۋەتلىرىنى كەلتۈرۈپ چىقارمىسىمۇ، لېكىن ئۇنى دۆلەت ئىچىدىكى بازارلارنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىگە ھەمىشە ئەكس تەسىر كۆرسىتىپ تۇرمايدۇ، دېگىلى بولمايدۇ. چەت ئەلگە مۇساپىر بولۇش ئەھۋالى بۇ يەردە كەلتۈرۈپ چىقارغان بوشلۇق تۈپەيلىدىن يەرلىك تۇس ئالغان ئەمگەك ئېھتىياجى تارىيىپلا قالماستىن، بەلكى ئۇششاق دۇكاندارلار، قول سانائەتچىلەر، قىسقىسى بارلىق ئۇششاق كارخانا خوجايىنلىرىنىڭ كىرىمىمۇ ئازىيىپ كەتتى. E جەدۋەلدىكى 60ـ100 فوند ستېرلىڭ ئارىلىقىدىكى كىرىمنىڭ ئازىيىپ كېتىشى دەل مۇشۇ سەۋەبتىن بولغان.

ئىرېلاندىيىدە دېھقانچىلىق كۈنلۈك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى ئىرېلاندىيە نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ دوكلاتىدا (1870ـيىل)(186d) ناھايىتى ئېنىق بايان قىلىنغان. بۇ تەكشۈرگۈچىلەر نەيزىگە، گاھ ئاشكارا، گاھ يوشۇرۇن ھەربىي ھالەتكىلا تايىنىپ ساقلىنىپ تۇرۇۋاتقان ھۆكۈمەتنىڭ نېپىنى يېگەچكە، ئۆز سۆزلىرىنى ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئىپادىلىمىسە بولمايدۇ، ھالبۇكى ئۇلارنىڭ ئەنگلىيىدىكى كەسىپداشلىرى بۇنداق سۆزلەشتىن ئۈيۈلدۇ. شۇنداق بولسىمۇ، ئۇلار ئۆز ھۆكۈمىتىنىڭ خام خىياللاردا بولۇشىغا يول قويمىدى. ئۇلارنىڭ سۆزىچە يېزىلاردا ئىش ھەققى يەنىلا ئىنتايىن تۆۋەن ئىكەن، بىراق يېقىنقى 20 يىل ئىچىدە ئىش ھەققى %50ـ%60 ئۆرلىگەچكە، ھازىرقى ئىش ھەققى ھەپتىسىگە 6 ـ9 شىللىڭ

(186d) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى دوكلاتى»1870 -يىل دۇبلىن نەشرى؛ «يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى( ئىرېلاندىيە). مۆھتىرەم كېڭەش پالاتاسىنىڭ سوئالىغا جاۋاب»قا قاراڭ، 1861ـيىل 3ـ ئاينىڭ 8ـكۈنى.

ئىكەن. بىراق بۇنداق يۈزەكى ئۆرلەشنىڭ ئارقىسىغا، ئىش ھەققىنىڭ ئەمەلىي تۆۋەنلىشى يوشۇرۇنغان، چۈنكى ئىش ھەققىنىڭ ئۆرلىشى ئوخشاش بىر مەزگىلدىكى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى باھاسىنىڭ ئۆرلىشى بىلەن تەڭپۇڭلۇقنى ساقلىيالمايدۇ؛ ئىرېلاندىيىدىكى مەلۇم نامراتلار ھۆنەر ئۆگىنىش ئورنىدىكى بىر ئەمەلدارنىڭ دوكلاتىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن تۆۋەندىكى سانلىق مەلۇمات بۇنىڭغا ئىسپات بولالايدۇ.

### جەدۋەل D ھەربىر ئادەمنىڭ ھەپتىلىك ئوتتۇرىچە تۇرمۇش خىراجىتى

| ۋاقىت | يېمەكلىك | كىيىم-كېچەك | جەمئىي |
|---|---|---|---|
| 1848-يىل 9-ئاينىڭ 29-كۈنىدىن 1849-يىل 9-ئاينىڭ 29-كۈنىگىچە | 1 شىللىڭ $3\frac{1}{4}$پ | 3 پېنس | 1 شىللىڭ $6\frac{1}{4}$پ |
| 1868-يىل 9-ئاينىڭ 29-كۈنىدىن 1869-يىل 9-ئاينىڭ 29-كۈنىگىچە | 2 شىللىڭ $7\frac{1}{4}$پ | 6 پېنس | 1 شىللىڭ $1\frac{1}{4}$پ |

دېمەك، 20 يىلدىن ئىلگىرىكىگە سېلىشتۇرغاندا، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى بىر ھەسسە دېگۈدەك ئاشقان بولسا، كىيىم-كېچەك باھاسىمۇ بىر ھەسسە ئاشقان.

ئەمدى بۇنداق نامۇۋاپىقلىق ھەققىدە سۆز ئاچماي، ئىش ھەققىنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىش نىسبىتىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەكمۇ، توغرا خۇلاسە چىقارغىلى بولمايدۇ. ئاچارچىلىق يىللىرىدىن ئىلگىرى، يېزىلاردا ئىش ھەققىنىڭ كۆپ قىسمىغا ماددىي بۇيۇم بېرىلەتتى، ئىنتايىن ئاز بىرقىسمىغىلا پۇل بېرىلەتتى؛ ھالبۇكى بۈگۈنكى كۈنگە كەلگەندە، ئىش ھەققىگە پۇل بېرىش ئومۇمىي ئادەتكە ئايلاندى. بۇنىڭدىن شۇنداق خۇلاسە چىقىرىشقا بولىدۇكى، ئەمەلىي ئىش



ھەققىنىڭ قانداق ئۆزگىرىشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇنىڭ پۇل بىلەن ئىپادىلىنىش نىسبىتى مۇقەررەر ئۆسىدۇ.

«ئاچارچىلىقتىن ئىلگىرى يېزا ئىگىلىك كۈنلۈك ئىشچىلىرىنىڭ ئاز-تولا يېرى بولاتتى، ئۇ يېرىگە ياڭيۇ تېرىيتتى، چوشقا، ئۆي قۇشلىرىنى باقاتتى. ھازىر، ئۇ بارلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىپلا قالماي، ھەتتا چوشقا، ئۆي قۇشلىرى ۋە تۇخۇملىرىنى سېتىپ تاپقان كىرىمىدىنمۇ مەھرۇم قالماقتا.»(187)

ئىلگىرى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئەمەلىيەتتە ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار ئىدى، ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى ئوتتۇرا دەرىجىلىك دېھقانچىلىق مەيدانلىرى ۋە چوڭ دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ ئارقا سەپ قوشۇنى بولۇپ، شۇ دېھقانچىلىق مەيدانلىرىدا ئۆزلىرىگە ئىش تاپاتتى. ئۇلار 1846-يىلىدىكى ئاپەتتىن كېيىن ساپ ياللانما ئىشچىلار سىنىپىنىڭ بىر قىسمى بولۇپ شەكىللىنىپ، يالللىغۇچىلىرى بىلەن پەقەت پۇل مۇناسىۋىتى ۋاستىسى بىلەن باغلانغان ئالاھىدە قاتلامنى ھاسىل قىلدى.

1846-يىلدىن ئىلگىرىكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ تۇرالغۇ ئەھۋالىنىڭ قانداقلىقىدىن خەۋەردار بولدۇق. شۇنىڭدىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئولتۇراقلىشىش ئەھۋالى يەنىمۇ يامانلاشتى. بىر قىسىم يېزا ئىگىلىك كۈنلۈك ئىشچىلىرىنىڭ سانى كۈندىن-كۈنگە ئازىيىپ بارغان بولسىمۇ، ئۇلار ئوخشاشلا ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ زېمىنىدىكى كاتەكتەك ئۆيلەردە تىقىلىشىپ ياشايدۇ، بۇنداق تۇرالغۇلارنىڭ ئەسكىلىكى ئەنگلىيىنىڭ ھەرقايسى يېزا ئىگىلىك رايونلىرىدىكى ئەڭ ناچار تۇرالغۇلاردىنمۇ ئېشىپ چۈشىدۇ. ئولىستېرنىڭ بەزى يەرلىرىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ھەممىلا يەر ئوخشاش: جەنۇبتا

(187) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1870-يىل دۇبلىن نەشرى، 29-، 1-بەت.

كورك، لىمېرىك، كىلكىننى قاتارلىق ۋىلايەتلەر؛ شەرقتە ۋىكلوۋ، ۋېكسفورد قاتارلىق ۋىلايەتلەر؛ ئوتتۇرا قىسمىدا كىڭس، كۇئىنس، دۇبلىن قاتارلىق ۋىلايەتلەر؛ شىمالدا دوۋن، ئانترىم، تىرون قاتارلىق ۋىلايەتلەر؛ غەربتە سلايگو، روسكوممون، مايئو، قورۋېي قاتارلىق ۋىلايەتلەر بار. بىر تەكشۈرگۈچى خادىم ھاياجانلانغان ھالدا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ دىن ۋە دۆلىتىمىز مەدەنىيىتى ئۈچۈن ھەقىقەتەن نومۇس»(187a) كۈنلۈك ئىشچىلار گەمە تۇرمۇشىنى بىر ئاز قەدىر ئەھۋال ئۆتكۈزۈشكە ئىمكان بېرىش ئۈچۈن، قەدىمدىن تارتىپ ئۇلارنىڭ ئۆي-ماكانلىرىغا قاراشلىق كىچىككىنە يەرلەرمۇ سىستېمىلىق مۇسادىرە قىلىندى.

«يېزا ئىگىلىك كۈنلۈك ئىشچىلىرى زېمىندارلار ۋە ئۇلارنىڭ خوجىدارلىرىنىڭ نائەھلىلەرچە مۇئامىلە قىلىشلىرىنى چۈشەنگەندىن كېيىن، ئۆزلىرىگە ھوقۇقسىز ئىرقتەك مۇئامىلە قىلغان ئاشۇ كىشىلەرگە ئۆز لايىقىدا قارشىلىشىش كەيپىياتى ۋە نەپرەتلىنىش تۇيغۇسىدا بولىدۇ.» (187a)

يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابىنىڭ تۇنجى قىلغان ئىشى شۇ بولدىكى، تېرىلغۇ يەرلەردىكى ئاشۇ كىچىك ئۆيلەر خۇددى ئاللادىن بۇيرۇق چۈشكەندەكلا ناھايىتى زور كۆلەمدە يەر بىلەن يەكسان قىلىندى. شۇنىڭ بىلەن نۇرغۇن ئىشچىلار ئامالسىز ئەتراپتىكى كەنتلەر ۋە شەھەرلەردىن ئۆي-ماكان ئىزدىدى. ئۇ يەردە ئۇلار خۇددى تاشلاندۇق نەرسىلەردەك باللىخانىلارغا، گەمىلەرگە، يەر ئاستى قازناقلىرىغا، شارائىتى ئەڭ ناچار خىلۋەت كوچىلارنىڭ بۇلۇڭ-پۇشقاقلىرىغا تىقىلدى. ئىرېلاندىيىلىكلەر ئەزەلدىن ئۆزىنىڭ ياشاپ كەلگەن يۇرتىغا چىن باغلانغان مۇھەببىتى، خۇشخۇي مىجەزى ۋە ساپ ئائىلە ئىستىلى بىلەن مەشھۇر، مىللىي ئاداۋىتى بار ئېنگلىزلارمۇ بۇنى ئېتىراپ قىلىدۇ، لېكىن ھازىر مۇشۇنداق مىڭلىغان، ئونمىڭلىغان ئىرېلاندىيىلىكلەر ئائىلىسى

(187a) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1870ـيىل دۇبلىن نەشرى، 12ـبەت.



توساتتىن مۇشۇنداق رەزىللىك ماكانىغا جايلاشتى. ئەركەكلەر قوشنا يېزىلاردىكى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ يېنىغا بېرىپ ئىش تاپىدىغان بولدى، يەنە كېلىپ ئۇلار كۈنلۈك ئىشقا ياللىناتتى، شۇڭا ئىش ھەققى كىرىمى ئىنتايىن مۇقىمسىز ئىدى؛ شۇنىڭ بىلەن بىللە

«ئۇلار ھازىر دېھقانچىلىق مەيدانىغا بېرىش-كېلىشتە ئۇزاق يول ماڭىدىغان، يولدا دائىم قاتتىق يامغۇردا قالىدىغان، يەنە باشقا جەبرى-جاپالارنى تارتىدىغان، نەتىجىدە ئاجىزلىشىپ كېسەل بولۇپ، كۈنى نامراتلىقتا ئۆتىدىغان بولدى»(187b).

«شەھەرلەر يېزا ئىگىلىك رايونلىرى ئوشۇقچە دەپ قارىغان ئىشچىلارنى ھەر يىلى قوبۇل قىلىشقا مەجبۇر بولدى»(187c)، بىراق ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، «شەھەرلەردە ئىشچىلار ئوشۇقچە بولسا، يېزىلارنىڭ ھەممىلا يېرىدە ئىشچىلار يېتىشمەيدىغان بولدى!»(187d) ئەمەلىي ئەھۋال شۇكى، «پەقەت ئەتىياز، كۈز پەسلىدىكى دېھقانچىلىقنىڭ ئالدىراش ۋاقىتلىرىدىلا» ئىشچىلارنىڭ يېتىشمەسلىكى بىلىنىدۇ، «باشقا پەسىللەردە كۆپلىگەن كىشىلەر بىكار قالىدۇ»(187e)؛ «كۈزلۈك يىغىمدىن كېيىن، 10ـئايدىن كېلەركى يىلى ئەتىيازغىچە ئۇلار ئىشسىز قالىدۇ»(187f)؛ ھەتتا ئىشلەيدىغان پەسىللەردىمۇ، «ئۇلار دائىم ئۇدا نەچچە كۈنلەپ ئىشسىز قالىدۇ، ئۇلارنىڭ تاپقان ئىشلىرىمۇ تۈرلۈك سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئۈزۈلۈپ قالىدۇ»(187g).

(187b) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1870ـيىل دۇبلىن نەشرى، 25ـبەت.

(187c) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 27ـ بەت.

(187d) يۇقىرىغا ئوخشاش، 26ـبەت.

(187e) يۇقىرىغا ئوخشاش، 1ـبەت.

(187f) يۇقىرىغا ئوخشاش، 32ـبەت.

(187g) يۇقىرىغا ئوخشاش، 25ـ بەت.

بىزا ئىگىلىك ئىنقىلابى-تېرىلغۇ يەرنىڭ ئوتلاققا ئايلاندۇرۇلۇشى، دېھقانچىلىقنىڭ ماشىنىلىشىشى، ئەمگەكنىڭ ئەڭ قاتتىق تېجىلىشى قاتارلىقلار كەلتۈرۈپ چىقارغان ئاقىۋەتلەرنى چەت ئەللەرگە بېرىپ يەر ئىجارىسىنى بۇزۇپ-چېچىشنى خالىماي، بەلكى ئىرېلاندىيىدىكى ئۆز زېمىنىدا ياشاشنى ئەۋزەل كۆرگەن ئۆلگىلىك زېمىندارلار تېخىمۇ ئېغىرلاشتۇرۇۋەتتى. تەمىنلەش-تەلەپ قانۇنىيىتىگە زادى زىيان يەتمەسلىكى ئۈچۈن، بۇ جانابلار:

«هازىر پۈتۈنلەي دېگۈدەك ئۆزلىرىنىڭ قول ئاستىدىكى ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلاردىن ئۆزىگە ئېھتىياجلىق ئەمگەك كۈچلىرىنى تارتىپ ئالماقتا، مۇنداق ئەھۋالدا ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار ئامالسىز ئۇلار ئۈچۈن جاپالىق ئىشلەشكە مەجبۇر بولماقتا، ئۇلارنىڭ ئالىدىغان ئىش ھەققىمۇ ئادەتتىكى كۈنلۈك ئىشچىلاردىن تۆۋەن. ئۇلارنىڭ تېرىم ياكى يىغىمنىڭ جىددىي پەيتلىرىدە، ئۆز يەرلىرىنى تاشلاپ قويۇپ كۆپ نەرسىلەردىن مەھرۇم بولىدىغانلىقى ۋە باشقا قولايسىزلىقلار ئۈستىدە گەپ ئاچمىساقمۇ بولىدۇ»(187h).

كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىشقا ئورۇنلىشىشنىڭ كاپالەتكە ئىگە بولماسلىقى ۋە مۇقىمسىزلىقى، ئىشسىز قېلىش ئەھۋالىنىڭ دائىم كۆرۈلۈشى ۋە ئۇزۇن مۇددەت داۋاملىشىشى-نىسپىي ئاھالە ئۇشۇقچىلىقىنىڭ مانا مۇشۇنداق ئالامەتلىرى نامراتلارغا ياردەم بېرىش ئورنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ دوكلاتىدا ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك پرولېتارلىرىنىڭ جاپا-مۇشەققەتلىك سۈپىتىدە مىسال قىلىنغان. ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك پرولېتارلىرى ئارىسىدا مۇشۇنداق ئەھۋاللارنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدۇق. لېكىن، ئوخشىمايدىغىنى شۇكى، سانائەت دۆلىتى بولغان ئەنگلىيىدە سانائەت زاپاس قوشۇنى يېزىلاردىن تولۇقلىنىدۇ، لېكىن، يېزا ئىگىلىك دۆلىتى بولغان ئىرېلاندىيىدە يېزا ئىگىلىك زاپاس

(187h) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1870-يىل دۇبلىن نەشرى، 30-بەت.



قوشۇنى شەھەرلەردىن، يەنى سەرسان بولغان يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ماكانىدىن تولۇقلىنىدۇ. ئەنگلىيىدە ئارتۇق يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى زاۋۇت ئىشچىلىرىغا ئايلانغان بولسا، ئىرېلاندىيىدە شەھەرلەرگە سەرسان بولۇپ كەتكەن يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى گەرچە شەھەرلەرنىڭ ئىش ھەققى بېسىمىغا تەسىر كۆرسەتسىمۇ، لېكىن ئۇلار يەنىلا يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ھېسابلىنىدۇ، شۇنداقلا داۋاملىق يېزىلارغا قايتىپ بېرىپ ئىش ئىزدەيدۇ.

ھۆكۈمەت دائىرىلىرىنىڭ دوكلاتىنى تەييارلىغۇچىلار يېزا ئىگىلىك كۈنلۈك ئىشچىلىرىنىڭ ماددىي ئەھۋالىنى تۆۋەندىكىدەك بايان قىلغان:

«گەرچە ئۇلار بەكمۇ تېجەشلىك تۇرمۇش كەچۈرسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى ئۇلارنىڭ ئۆزى ھەم ئائىلىسىنىڭ يېمەك-ئىچمىكى ۋە ئۆي ئىجارىسىگە ئارانلا يېتىدۇ. ئەگەر كىيىم-كېچەك تىكتۈرمەكچى بولسا، ئۇلاردا يەنە باشقا كىرىم بولۇشى كېرەك… ئۇلارنىڭ ياشاش مۇھىتى، ئۇنىڭغا باشقا جەھەتتىكى قىيىنچىلىقلار قوشۇلۇپ، بۇ سىنىپ ئوڭايلا كېزىك ياكى ئۆپكە تۇبېركۇليوز كېسىلىگە گىرىپتار بولىدۇ.»(187i)

ئەھۋال شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ دوكلات تەييارلىغۇچىلارنىڭ بۇ سىنىپ سېپىدە نارازىلىق كەيپىياتىنىڭ كۈچىيىۋاتقانلىقىنى، ئۇلارنىڭ ئۆتمۈشنى سېغىنىپ، ھازىردىن نەپرەتلىنىپ، كەلگۈسىدىن ئۈمىد ئۈزگەنلىكىنى، «قۇترىتقۇچىلارنىڭ زىيانلىق تەسىرىگە ئۇچراۋاتقانلىقىنى» ۋە پەقەت بىرلا نەرسىنى-ئامېرىكىغا كۆچۈپ بېرىشنىلا ئويلايدىغانلىقىنى بىردەك دەلىللىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. بۈيۈك مالتۇسچىلارنىڭ ھەممىگە شىپالىق بۇ دورىسى-ئاھالىنى ئازايتىش ياپىيېشىل ئېرىننى① نەقەدەر بەختلىك تۇپراققا ئايلاندۇرغان،

(187i) «نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنى تەكشۈرگۈچىسىنىڭ ئىرېلاندىيە يېزا ئىگىلىك ئىشچىسىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1870-يىل دۇبلىن نەشرى، 21، 13-بەتلەر.

① كېلت تىلى: يېشىل ئارال؛ ئىرېلاندىيىنىڭ قەدىمكى ئاتىلىشى. — تۈزگۈچىدىن

ھە!

ئىرېلاندىيە سانائەت ئىشچىلىرى يەنە قانداق بەختلىك ياشاۋاتىدۇ؟ بۇنىڭغا پەقەت بىرلا مىسال كەلتۈرسەكلا كۇپايە.

ئەنگلىيە زاۋۇت تەكشۈرگۈچىسى روبېرت بېكېر مۇنداق دەيدۇ:

«يېقىندا ئىرېلاندىيىنىڭ شىمالىي قىسمىنى تەكشۈرگىنىمدە، بىر مەلىكىلىك ئىرېلاندىيە ئىشچىسىنىڭ ئۆزىنىڭ تولىمۇ ئاز كىرىمى بىلەن باللىرىنى تىرىشىپ ئوقۇتۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ناھايىتى ھەيران قالدىم. ئۇنىڭ ئۆز ئاغزىدىن ئاڭلىغانلىرىمنى تۆۋەندىكىچە خاتىرىلىدىم. ئۇنىڭ مانچېستېر بازىرىغا تاۋار ئىشلەپ بەرگۈچى بولۇپ ياللانغانلىقىنى دەپ بەرسەملا، كىشىلەر ئۇنىڭ مەلىكىلىك زاۋۇت ئىشچىسى ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايدۇ. جونسون مۇنداق دەيدۇ: كەسپىم تىككۈچى، دۈشەنبىدىن جۈمەگىچە ئەتىگەن سائەت ئالتىدىن كەچ سائەت 11گىچە ئىشلەيمەن؛ شەنبە كۈنلىرى چۈشتىن كېيىن سائەت ئالتىدە ئىشنى يىغىمىز، تاماق يېيىش ۋە دەم ئېلىش ئۈچۈن ئۈچ سائەت ۋاقىت بېرىلىدۇ. بەش بالام بار. ئىشلىگىنىم ئۈچۈن ھەپتىدە 10 شىللىڭ 6 پېنس ئالىمەن، ئايالىمۇ ئىشلەيدۇ، ھەپتىسىگە 5 شىللىڭ ئالىدۇ. 12 ياشلىق چوڭ قىزىم ئۆيگە قارايدۇ. ئائىلىمىز بويىچە ئاشپەزىمىز ۋە يۆلەنچۈكىمىز مۇشۇ قىزىمىز. ئۇ ئۇكىلىرىنى مەكتەپكە ئاپىرىدۇ-ئەكىلىدۇ. ئايالىم ھەر كۈنى مەن بىلەن تەڭ ئىشقا بارىدۇ. بىر قىزچاق ھەر كۈنى ئىشىك ئالدىمىزدىن ئۆتىدۇ، ئۇ سەھەر سائەت بەش يېرىمدا بىزنى ئويغىتىپ قويىدۇ. بىز ھېچنېمە يېمەيلا ئىشقا بارىمىز. كوندۇزى 12 ياشلىق قىزىم ئىنى-سىڭىللىرىغا قارايدۇ. بىز سائەت سەككىزدە ئۆيگە قايتىپ ئەتىگەنلىك تاماق يەيمىز. ھەپتىدە بىر قېتىم چاي ئىچىمىز؛ ئادەتتە ئۇماچ ئىچىمىز، ئالالىغىنىمىزغا قاراپ، بەزىدە سۇلۇ ئۇنىدىن، بەزىدە كۆممىقوناق ئۇنىدىن ئۇماچ ئېتىپ ئىچىمىز. قىشتا، كۆممىقوناق ئۇنىغا ئازراق شېكەر ۋە سۇ قوشىمىز. يازدا كىچىككىنە بىر پارچە يېرىمىزگە ياڭيۇ تېرىيمىز؛ ياڭيۇنى يەپ بولغاندىن كېيىن، كۈنىمىز يەنە ئۇماچقا قالىدۇ. يەكشەنبىدىمۇ، ئارا كۈنلەردىمۇ كۈنىمىز يىلبويى شۇنداق ئۆتىدۇ. ھەر كۈنى ئىشتىن ناھايىتى چارچاپ كېلىمەن. كەمدىن كەم دېگۈدەك گۆش يەپ قالىمىز. ئۈچ بالام مەكتەپتە ئوقۇيدۇ، بۇلارنىڭ ھەربىرىگە ھەپتىسىگە 1 پېنس كېتىدۇ. ئۆي ئىجارىسى ئۈچۈن ھەپتىسىگە 9 پېنس تۆلەيمىز، لاي كۆمۈر ۋە يېقىلغۇغا ھەر ئىككى ھەپتىدە ئاز دېگەندە 1 شىللىڭ 6 پېنس كېتىدۇ.»(188)

مانا بۇ ئىرېلاندىيە ئىش ھەققى، مانا بۇ ئىرېلاندىيە تۇرمۇشى!

ئەمەلىيەتتە، ئىرېلاندىيىنىڭ نامراتلىقى ئەنگلىيىنىڭ نۆۋەتتىكى

(188) «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1866-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى» 96-بەت.



سۆز تېمىسى بولۇپ قالدى. 1866-يىلنىڭ ئاخىرلىرى ۋە 1867-يىلنىڭ باشلىرىدا، لورد دىففىرىن ئىسىملىك ئىرېلاندىيىلىك چوڭ زېمىندار «تايمېس گېزىتى»دە بۇ مەسىلە ئۈستىدە مۇنازىرە ئېلىپ بېرىپ، ئۇنى ھەل قىلماقچى بولغان. «ھەر ھالدا بۇ ئالىيجانابنىڭ ھىممىتىگە ئاپىرىن!»[456]

بىز جەدۋەل Eدىن 1864-يىلى ئۈچ پايدىخورنىڭ 4 ملىيون 368 مىڭ 610 فوند ستېرلىڭ ئومۇمىي پايدىدىن 262 مىڭ 819 فوند ستېرلىڭ نەپ ئالغانلىقىنى، 1865-يىلى بۇ ئۈچ ئۇلۇغ «نەپسىنى يىغقۇچى»نىڭ 4 مىليون 669 مىڭ 979 فوند ستېرلىڭ ئومۇمىي پايدىدىن 274 مىڭ 528 فوند ستېرلىڭنى ئۆز چۆنتىكىگە سالغانلىقىنى؛ 1864-يىلى 26 پايدىخورنىڭ 646 مىڭ 377 فوند ستېرلىڭ، 1865-يىلى 28 پايدىخورنىڭ 736 مىڭ 448 فوند ستېرلىڭ؛ 1864-يىلى 121 پايدىخورنىڭ 1ملىيون 76 مىڭ 912 فوند ستېرلىڭ؛ 1865-يىلى 150 پايدىخورنىڭ 1 مىليون 320 مىڭ 906 فوندستېرلىڭ؛ 1864-يىلى 1131 پايدىخورنىڭ 2 مىليون 150 مىڭ 818 فوند ستېرلىڭ پايدا ئېلىپ، يىللىق ئومۇمىي پايدىنىڭ يېرىمىنى دېگۈدەك ئىگىلىگەنلىكىنى، 1865-يىلى 1194 پايدىخورنىڭ 2 مىليون 418 مىڭ 833 فوند ستېرلىڭ پايدا ئېلىپ، يىللىق ئومۇمىي پايدىنىڭ يېرىمىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ ئۆتكەنىدۇق. بىراق، ئەنگلىيە، شوتلاندىيە ۋە ئىرېلاندىيىدىكى بىر ئوچۇم چوڭ زېمىندارلار ھەر يىللىق پۇقرا يەر ئىجارىسى ئومۇمىي سوممىسىنىڭ غايەت زور قىسمىنى يۇتۇۋېتىدىغانلىقىدىن، ئەنگلىيە دۆلەت دانالىرىمۇ يەر ئىجارىسىنى تەقسىم قىلىش توغرىسىدا پايدىنى تەقسىم قىلىشقا ئوخشاش ستاتىستىكا ماتېرىيالىنى ئوتتۇرىغا قويۇش مۇۋاپىق كەلمەيدۇ، دەپ قارايدۇ. لورد دىففىرىن مۇشۇنداق چوڭ زېمىندارنىڭ بىرى. يەر ئىجارىسى بىلەن پايدا مەلۇم ۋاقىتتا «زىيادە كۆپ بولىدۇ»، ياكى يەر ئىجارىسى بىلەن

پايدىنىڭ زىيادە كۆپ بولۇشى خەلقنىڭ زىيادە نامرات بولۇشى بىلەن مەلۇم دەرىجىدە باغلىنىشلىق بولىدۇ، دەپ قاراش ئەلۋەتتە «ھۆرمەتسىزلىك» ۋە «مۇكەممەل بولمىغان» ئۇقۇم. لوردنىڭ ئاساسلانغىنى پاكىت. پاكىت شۇكى، ئىرېلاندىيىنىڭ ئاھالىسى ئازايسا، ئىرېلاندىيىنىڭ يەر ئىجارىسى ئۆسىدۇ؛ ئاھالىنىڭ ئازىيىشى يەر ئىگىلىرى ئۈچۈن «پايدىلىق»، شۇنداقلا يەرگە ۋە شۇ يەرگە قاراشلىق بۇيۇم دەپ قارىلىدىغان خەلق ئۈچۈنمۇ «پايدىلىق». شۇنىڭ بىلەن لورد ئىرېلاندىيىنىڭ ئاھالىسى يەنىلا ئوشۇقچە، ئاھالىنىڭ سىرتقا ئېقىشى بەكلا ئاستا بولماقتا، دەپ جاكارلايدۇ. ئىرېلاندىيە بەختسائەدەتتىن تولۇق بەھر ئېلىش ئۈچۈن، ئاز دېگەندە يەنە 300 مىڭدىن ئارتۇق ئىشچىدىن كېچىشى كېرەك. سانگرادو ئىلمىي ئېقىمىدىكى دوختۇرلار بىمارنىڭ تۈزەلمەيدىغانلىقىغا كۆزى يەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ قېنىنى ئاققۇزۇۋېتىشنى، يەنە ئاققۇزۇۋېتىشنى، بىمارنىڭ قېنى تۈگىگىچە ئاققۇزۇشنى بۇيرۇيدۇ، نەتىجىدە بىمارمۇ تەڭلا تۈگەيدۇ. بىز بۇ شائىرانە تەبىئەتلىك لوردنى سانگرادو ئېقىمىدىكى دوختۇر دەپ قالمايلى. ئۇ تەخمىنەن 2 مىليون ئەمەس، پەقەت يەنە 300 مىڭدىن ئارتۇق ئادەمنىڭ قېنىنى ئاققۇزۇۋېتىشنى تەلەپ قىلغان. بىراق، ئەمەلىيەتتە ئېرىندا مىڭ يىللىق پادىشاھلىق قۇرۇش ئۈچۈن تەخمىنەن 2 مىليون كىشىنىڭ قېنىنى ئاققۇزۇۋەتمەي بولمايدۇ. بۇنىڭغا پاكىت كۆرسىتىش تەس ئەمەس.



### 1864ـيىلىدىكى ئىرېلاندىيە ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ سانى ۋە كۆلىمى

(بىرلىكى: ئاكر)

| 1<br>كۆلىمى 1 ئاكر كەلمەيدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | | 2<br>كۆلىمى 1~5 ئاكر كېلىدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | | 3<br>كۆلىمى 6~15 ئاكر كېلىدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | | 4<br>كۆلىمى 16~30 ئاكر كېلىدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| سانى | كۆلىمى | سانى | كۆلىمى | سانى | كۆلىمى | سانى | كۆلىمى |
| 48653 | 25394 | 82037 | 288916 | 176368 | 1836310 | 136578 | 3051343 |
| 5<br>كۆلىمى 31~50 ئاكر كېلىدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | | 6<br>كۆلىمى 51~100 ئاكر كېلىدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | | 7<br>كۆلىمى 100 ئاكردىن ئاشىدىغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانى | | 8<br>ئومۇمىي كۆلىمى | |
| سانى | كۆلىمى | سانى | كۆلىمى | سانى | كۆلىمى | | |
| 71961 | 2906274 | 54247 | 3983880 | 31927 | 8227807 | 20319924(188a) | |

1851ـيىلدىن 1861ـيىلغىچە ئاساسلىقى ئالدىنقى ئۈچ تۈردىكى كۆلىمى 1 ئاكر كەلمەيدىغان يەردىن 15 ئاكرغىچە بولغان ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانلىرى مەركەزلىك يوقىتىلدى. بۇنداق دېھقانچىلىق مەيدانلىرى مۇقەررەر ئالدى بىلەن يوقىلىشى كېرەك. نەتىجىدە 307 مىڭ 58 «ئوشۇقچە» ئىجارىكەش دېھقان مەيدانغا كەلدى، ئەڭ تۆۋەن مۆلچەرلىگەندە، ھەربىر ئائىلىدە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن تۆت ئادەم بار دېسەك، جەمئىي 1 مىليون 228 مىڭ 232 ئادەم بولىدۇ. يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابى ئاخىرلاشقاندىن كېيىن، بۇنىڭ ئىچىدىكى تۆتتىن بىر قىسىم ئادەم قايتا ئىشقا قوبۇل قىلىنىدۇ، دەپ ئاشۇرۇپ تەسەۋۋۇر قىلغىنىمىزدىمۇ، نەتىجىدە يەنە 921 مىڭ 174 ئادەمنىڭ چەت ئەلگە

---

(188a) ئومۇمىي كۆلەم ساسلىق ۋە قاقاسلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

كۆچۈپ كېتىشكە توغرا كېلىدۇ. كۆلىمى 16 ئاكىردىن 100 ئاكىرغىچە كېلىدىغان4ـ، 5ـ، 6ـتۈردىكى ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانلىرى كاپىتالىستىك زىرائەت ئىشلەپچىقىرىشى ئۈچۈن ئىشلىتىلىشمۇ بەك كىچىك كېلىپ قالىدۇ، قوي بېقىشقا ئىشلىتىلسە نۆلگە باراۋەر بولىدۇ، بۇنىسى ئەنگلىيىدە بىزگە ئاللىقاچان مەلۇملۇق ئىش. شۇڭا، يۇقىرىقىغا ئوخشاش تەسەۋۋۇر قىلغىنىمىزدا، يەنە 788 مىڭ 358 ئادەمنىڭ چەت ئەلگە كۆچۈشكە توغرا كېلىدۇ، دېمەك ئومۇمىي ئادەم 1 مىليون 709 مىڭ 532گە يېتىدۇ. نەپسى بارغانسېرى يوغىناۋاتقانىكەن [457]، زېمىندارلار ئۈچ مىليون 500 مىڭ ئاھالىسى بار ئىرېلاندىيىنىڭ يەنىلا نامرات ئىكەنلىكىنى، بۇ نامراتلىقنى ئاھالىنىڭ ئوشۇقچىلىقى سەۋەپ بولۇۋاتقانلىقىنى، شۇڭا ئاھالىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا زور كۆچ بىلەن ئازايتقاندىلا، ئۇنىڭ ئەنگلىيىنىڭ قوي فېرمىسى ۋە يايلىقى بولۇشتەك ھەقىقىي بۇرچىنى ئادا قىلغىلى بولىدىغانلىقىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرىدۇ.(188b)

(188b)يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابىغا كۈچلۈك تۈرتكە بولۇش ھەمدە ئىرېلاندىيىنىڭ نوپۇسىنى زېمىندارلارنىڭ ئارزۇسىغا لايىق كەلگۈدەك دەرىجىدە قىسقارتىش ئۈچۈن خۇسۇسىي يەر ئىگىدارلىرى شۇنىڭدەك ئەنگلىيە قانۇنى ئاچارچىلىقتىن ۋە ئاچارچىلىق كەلتۈرۈپ چىقارغان ئەھۋالدىن قانداق پىلانلىق پايدىلانغانلىقى توغرىسىدا مۇشۇ كىتابنىڭ 3ـقىسمىدا، يەر ئىگىدارلىق تۈزۈمى بايان قىلىنغان بۆلۈمدە تېخىمۇ تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتىمەن.[458] ئۇنىڭدا مەن يەنە ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار ۋە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالىنىمۇ يىغىپاشتىن تىلغا ئېلىپ ئۆتىمەن. بۇ يەردە پەقەت ئازراقلا نەقىل كەلتۈرىمەن. ناسسائۇ. ۋ. سېنيور ئۆزىنىڭ تەۋەررۈك ئەسىرى «كۈندىلىك خاتىرە، سۆھبەت ۋە ئوبزور» (ئىككى توملۇق توپلام، 1868ـيىل لوندون نەشرى 2ـتوم 282ـبەت)دا مۇنداق دېگەن: « دوكتور ج تەبىئىي ھالدا مۇنداق كۆرسەتتى: بىزنىڭ نامراتلارغا ياردەم بېرىش قانۇنىمىز بار، بۇ قانۇن ـزېمىندارلارنى غەلىبىگە ئېرىشتۈرىدىغان قۇدرەتلىك قورال؛ يەنە بىر قورال ـچەت ئەلگە كۆچمەن چىقىرىش. بىرەر ئىرېلاندىيىلىك دوستمۇ ئۆرۈشنىڭ (زېمىندارلار بىلەن كىچىك ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلىرى ئوتتۇرىسىدا بولغان ئۇرۇش) سوزۇلۇشىنى ئۈمىد قىلمايدۇ، ئۆرۈشنىڭ ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلارنىڭ غەلىبە قىلىشى بىلەن ئاخىرلىشىشنى تېخىمۇ ئۈمىد قىلمايدۇ… ئۇرۇش قانچە تېز ئاياغلاشسا، ئىرېلاندىيىمۇ شۇنچە تېز



بۇ پايدىلىق چارىنىڭمۇ بۇ دۇنيادىكى ھەممىلا چىرايلىق شەيئىلەرگە ئوخشاش چولتا يېرى بولىدۇ. يەر ئىجارىسىنىڭ ئىرېلاندىيىدە ئۈزلۈكسىز جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ، ئىرېلاندلارمۇ ئامېرىكىغا ئوخشاش قەدەمدە توختىماي جەملەنمەكتە. قوي-كالىلار تەرىپىدىن سۈرۈپ چىقىرىلغان ئىرېلاندلار فېنىي جەمئىيىتىنىڭ ئەزالىرى[459] سۈپىتىدە ئوكيانىڭ ئۇ تەرىپىدە قەد كۆتۈرمەكتە. ياش بۈيۈك جۇمھۇرىيەت قېرى دېڭىز ئايال پادىشاھى ئالدىدا ھەيۋەت بىلەن باش كۆتۈرمەكتە.

تەقدىر ئازابىدىن، قېرىنداشلار قىرغىنچىلىقى گۇناھىدىن،

قالدى رىملىقلار ئازاب-ئوقۇبەتكە.[460]

يايلاق دۆلەتكە ئايلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا نوپۇسمۇ يايلاق دۆلەتنىڭ نوپۇس ئېھتىياجىغا يارىشا ئازىيىدۇ، ھەرقايسى سىنىپلارغىمۇ پايدىلىق بولىدۇ.» 1815ـيىلى چىقىرىلغان ئەنگلىيە ئاشلىق قانۇنى ئىرېلاندىيىنىڭ بۈيۈك برىتانىيىگە ئەركىن ئاشلىق چىقىرىش مونوپول ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئاشلىق قانۇنى ئاشلىق ئىشلەپچىقىرىشنى سۈنئىيلا ئىلگىرى سۈردى. 1846ـيىلى ئاشلىق قانۇنىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشىغا ئەگىشىپ، بۇنداق مونوپول ھوقۇقمۇ ئۇشتۇمتۇتلا يوقىتىلدى. باشقا تۈرلۈك ئەھۋاللارنى تىلغا ئېلىپ ئولتۇرمىساقمۇ، مۇشۇ پاكىتنىڭ ئۆزىلا ئىرېلاندىيە تېرىلغۇ يەرلىرىنىڭ يايلاققا ئايلاندۇرۇلۇشىغا، ئىجارە دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ توپلىنىشىغا ۋە ئۇششاق دېھقانلارنىڭ قوغلىنىشىغا زور دەرىجىدە يېتەرلىك تۈرتكە بولدى. 1815ـيىلدىن 1846ـيىلغىچە بولغان مەزگىلدە، كىشىلەر ئىرېلاندىيىنىڭ مۇنبەت يەر ئىكەنلىكىنى ماختىدى، ئۇ يەرنىڭ بۇغداي تېرىشقا تەبىئىيلا ماس كېلىدىغان يەر ئىكەنلىكىنى راسا تەرغىپ قىلىشتى، ئەپسۇسكى، ئەنگلىيە ئاگرونوملىرى، ئىقتىسادشۇناسلىرى ۋە سىياسەتچىلىرى كېيىنچە بۇ يەرنىڭ يېشىل يەم-خەشەكتىن باشقىسىغا باپ كەلمەيدىغانلىقىنى بىردىنلا بايقاپ قالدى! جانابى لېئونس دې لاۋېرنىمۇ بۇ سەپسەتىنى دېڭىز بوغۇزىنىڭ ئۇ تەرىپىدە تۇرۇپ ئالدىراپ-سالدىراپ تەكرارلىدى. بۇنداق ساددا گەپلەرگە لاۋېرنىغا ئوخشاش «ئىخلاسمەن» ئادەملەرلا ئىشىنىدۇ.

# 24ـ باب
# ئاتالمىش ئىپتىدائىي جۇغلانما

## 1 . ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ سىرى

پۇلنىڭ قانداق قىلىپ كاپىتالغا ئايلىنىدىغانلىقى، كاپىتالنىڭ قانداق قىلىپ قوشۇمچە قىممەتنى ھاسىل قىلىدىغانلىقى ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ يەنە قانداق قىلىپ تېخىمۇ كۆپ كاپىتالنى ھاسىل قىلىدىغانلىقى بىزگە مەلۇم بولدى. لېكىن، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى قوشۇمچە قىممەتنى، قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بولسا يەنە تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىدا خېلى كۆپ كاپىتال ۋە ئەمگەك كۈچلىرى بولۇشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. شۇڭا، بۇ پۈتكۈل ھەرىكەت گويا بىر يامان ئايلانما ئىچىدە ئايلىنىپ يۈرگەندەك بولىدۇ، بۇ ئايلانمىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن كاپىتالىستىك جۇغلانمىدىن ئىلگىرى بىرخىل «ئىپتىدائىي» جۇغلانما (ئادام سمىت «ئالدىنقى جۇغلانما» دەپ ئاتىغان) يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ نەتىجىسى ئەمەس، باشلىنىشى بولغان جۇغلانما بار ئىدى دەپ پەرەز قىلىشقىلا توغرا كېلىدۇ.

بۇ ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ سىياسىي ئىقتىسادتا ئوينىغان رولى تۇنجى گۇناھنىڭ—ئادەم ئاتىنىڭ ئالمىنى يەپ قويۇشى بىلەن ئادىمىزات ئارىسىدا ئاپىرىدە بولغان گۇناھنىڭ—ئىلاھىيەتتە ئوينىغان رولى بىلەن پۈتۈنلەي دېگۈدەك ئوخشاش[461]. كىشىلەر بۇنداق ئىپتىدائىي



جۇغلانمىنىڭ پەيدا بولۇشىنى چۈشەندۈرگەندە، خۇددى ئۆتمۈشتىكى ئاجايىپ رىۋايەتلەر ھەققىدە سۆزلىگەندەك قىلىشىپ كېتىدۇ. زامان-زامانلاردىن ئىلگىرى ئىككى خىل كىشى ياشىغانىكەن، بىر خىلى، ئەمگەكچان، ئەقىللىق، يەنە كېلىپ ئالدى بىلەن ئىقتىسادچىل، قابىل كىشىلەر ئىكەن، يەنە بىر خىلى، ھورۇن، ئۆزىنىڭ ھەممە نەرسىسىنى تۈگىتىۋەتكەن ھەتتا چېكىدىن ئاشقان بەتخەج ئۇششۇقلار ئىكەن. دەرۋەقە، ئىلاھىيەتتە ئېيتىلغان تۇنجى گۇناھ توغرىسىدىكى رىۋايەت بىزگە ئادەمنىڭ قانداق قىلىپ تەر تۆكۈپ جان بېقىشقا مەھكۇم قىلىنغانلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ؛ ئىقتىسادشۇناسلىقتا ئېيتىلغان تۇنجى گۇناھ توغرىسىدىكى ھېكايە بولسا بەزىلەرنىڭ نېمە ئۈچۈن ئۇنداق قىلىشقا زادى موھتاج ئەمەسلىكىنى ئېچىپ بېرىدۇ. لېكىن، بۇنىڭ كارى چاغلىق. شۇنداق قىلىپ، مۇنداق ئەھۋال كېلىپ چىقىدۇ: بىرىنچى خىل ئادەملەر بايلىق توپلىغان، ئىككىنچى خىل ئادەملەرنىڭ بولسا ئاخىر بېرىپ ئۆزىنىڭ تېنىدىن باشقا ساتقۇدەك ھېچقانداق نەرسىسى قالمىغان. ھەرقانچە ئەمگەك قىلسىمۇ، تۇرغان تۇرقىدىن باشقا ساتقۇدەك ھېچ نەرسىسى بولمىغان كۆپ سانلىق كىشىلەرنىڭ كەمبەغەل بولۇشى بىلەن ئاللىقاچان ئەمگەك قىلماس بولۇپ قالغان بولسىمۇ، بايلىقى ئۈزلۈكسىز كۆپىيىپ بارغان ئاز سانلىق كىشىلەرنىڭ باي بولۇشى ئەنە شۇ تۇنجى گۇناھدىن باشلانغان. مەسىلەن، تيېر ئەپەندى ئىگىدارچىلىقنى ئاقلاش ئۈچۈن، بۇنداق تېتىقسىز باللار چۆچىكىنى بىر مەھەل ناھايىتى ئىستىداتلىق بولغان فرانسۇزلارغا ھەتتا سىياسىئونلارچە جىددىي قىياپەت بىلەن تەكرار سۆزلەيدۇ. بىراق، گەپ ئىگىدارچىلىق مەسىلىسىگە بېرىپ تاقىلىدىغانلا بولسا، ئۇ ھالدا، باللار كىتابچىلىرىدىكى نۇقتىئىنەزەرلەرنى ھەرقانداق ياشتىكىلەر ئۈچۈن ۋە ئۆسۈپ يېتىلىشنىڭ ھەرقانداق باسقۇچى ئۈچۈن بىردىنبىر توغرا نۇقتىئىنەزەر دەپ چىڭ تۇرۇۋېلىش مۇقەددەس بۇرۇچ بولۇپ قالىدۇ[462]. ھەممىگە مەلۇمكى، ھەقىقىي تارىختا

بويسۇندۇرۇش، قۇللۇققا چۈشۈرۈش، تالان-تاراج قىلىش، قىرغىن قىلىش، قىسقىسى، زورلۇق قىلىش غايەت زور رول ئوينايدۇ. ئەمما مۆتىدىل سىياسىي ئىقتىسادتا ئاسايىشلىق ئەزەلدىن تارتىپ ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇپ كەلگەن. ئادالەت بىلەن «ئەمگەك» قەدىمدىن بۇيان بىردىنبىر بېيىش ۋاستىسى بولۇپ كەلگەندى، تەبىئىيكى، «بۇ يىل» ھامان مۇستەسنا بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، ئىپتىدائىي جۇغلانما ئۇسۇلى ھەرگىزمۇ ئاسايىشتە شەكلىدىكى نەرسە ئەمەس.

پۇل بىلەن تاۋار، خۇددى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئوخشاش، دەسلەپتە كاپىتال ھېسابلانمايدۇ. ئۇلار كاپىتالغا ئايلاندۇرۇلۇشى كېرەك. لېكىن، بۇنداق ئايلىنىش پەقەت مۇئەييەن ئەھۋال ئاستىدا، يىغىپ ئېيتقاندا، ناھايىتى پەرقلىق بولغان ئىككى خىل تاۋار ئىگىلىرى يەنى ئۆزى ئىگىلەپ ئالغان قىممەتنى كۆپەيتىش ئۈچۈن باشقىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدىغان پۇل ئىگىسى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىگىسى بىلەن ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى يەنى ئەمگىكىنى ساتىدىغان ئەركىن ئەمگەكچى بىر-بىرى بىلەن قارىمۇقارشى ھالدا تۇرغان ۋە بىر-بىرى بىلەن ئۇچراشقاندىلا يۈز بېرىدۇ. ئەركىن ئەمگەكچىلەر ئىككى ياقلىما مەنىگە ئىگە: ئۇلار ھەم بىۋاستە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى قاتارىغا كىرىدىغان قۇللار، يانچىلار قاتارلىقلارغا ئوخشىمايدۇ، ھەم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئىگە بولغان ئۆز ئالدىغا تىرىكچىلىك قىلىدىغان دېھقانلارغىمۇ ئوخشىمايدۇ، ئەكسىچە، ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن قۇتۇلۇپ، ئەركىن بولغان، ئۇلاردىن ئاجرالغان، ئۇلاردىن مەھرۇم قىلىنغانلاردۇر. تاۋار بازىرىنىڭ ئاشۇنداق ئىككى قۇتۇپقا بۆلۈنۈشى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسىي شەرت-شارائىتىنى يارىتىدۇ. كاپىتال مۇناسىۋىتى ئەمگەكنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش شارائىتىغا ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقى بىلەن ئەمگەكچىلەرنىڭ ئايرىلغان بولۇشىنى



ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۆز ئاساسىنى مۇستەھكەملىۋالسا، بۇنداق ئايرىلىشنى ساقلاپ قېلىش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى ئۈزلۈكسىز كېڭىيىپ بېرىۋاتقان دائىرىدە ئۇنى تەكرارلايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتال مۇناسىۋىتىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش جەريانى چوقۇم ئەمگەكچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئەمگەك شارائىتىغا ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقىدىن ئايرىلىپ قېلىش جەريانى بولىدۇ. بۇ جەريان، بىر تەرەپتىن، ئىجتىمائىي تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ، ئىككىنچى تەرەپتىن، بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى ياللانما ئىشچىلارغا ئايلاندۇرىدۇ. دېمەك، ئاتالمىش ئىپتىدائىي جۇغلانما ئىشلەپچىقارغۇچىلار بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئايرىۋېتىدىغان تارىخىي جەرياندىن باشقا نەرسە ئەمەس. بۇ جەريان شۇنىڭ ئۈچۈن «ئىپتىدائىي» بولۇپ ئىپادىلىنىدۇكى، ئۇ كاپىتالدىن ۋە ئۇنىڭغا مۇۋاپىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدىن بۇرۇنقى تارىخنى ھاسىل قىلىدۇ.

كاپىتالىستىك جەمئىيەتنىڭ ئىقتىسادىي قۇرۇلمىسى فېئوداللىق جەمئىيەتنىڭ ئىقتىسادىي قۇرۇلمىسىدىن پەيدا بولدى. فېئوداللىق جەمئىيەتنىڭ يىمىرىلىشى بىلەن كاپىتالىستىك جەمئىيەتنىڭ ئامىللىرى ئازاد بولدى.

بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچى ۋە ئەمگەكچى يەرگە بەنت بولۇپ قالمايدىغان، باشقىلارغا تەئەللۇق ياكى بېقىندا بولۇپ قالمايدىغان دەرىجىگە يەتكەندىلا، ئاندىن ئۇ ئۆزىگە ئۆزى ئىگە بولالايدۇ. ئىككىنچىدىن، ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ئەركىن ساتقۇچى، ئۆزىنىڭ تاۋارىنى خېرىدار بارلىكى جايغا ئاپىرالايدىغان ئەركىن ساتقۇچى بولۇش ئۈچۈن، كاسىپلار ئۇيۇشمىسىنىڭ كونتروللۇقىدىن، كاسىپلار ئۇيۇشمىسىنىڭ شاگىرتلار ۋە ئىمكارلار توغرىسىدىكى تۈزۈملىرىدىن شۇنىڭدەك ئەمگەك توغرىسىدىكى چەكلىمىلىك بەلگىلىمىلىرىدىن قۇتۇلۇشى كېرەك. دېمەك،

ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى ياللانما ئىشچىلارغا ئايلاندۇرىدىغان تارىخىي ھەرىكەت، بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى بېقىندىلىقتىن ۋە كاسىپلار ئۇيۇشمىسىنىڭ ئاسارىتىدىن ئازاد قىلىشتا ئىپادىلىنىدۇ؛ بۇرژۇئا تارىخشۇناسلىرىمىز ئۈچۈن ئېيتقاندا، پەقەت مۇشۇ بىر تەرەپلا مەۋجۇت. لېكىن، ئىككىنچى تەرەپتىن، يېڭى ئازاد قىلىنغانلار پەقەت ئۆزلىرىنىڭ ھەممە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن ۋە كونا فېئوداللىق تۈزۈم يارىتىپ بەرگەن بارلىق تىرىكچىلىك كاپالىتىدىن مەھرۇم قىلىنغان چاغدىلا، ئاندىن ئۆزىنى ئۆزى ساتقۇچىغا ئايلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇنداق مەھرۇم قىلىنىش تارىخى ئىنسانىيەت سالنامىسىگە قان ۋە ئوت بىلەن يېزىلغان.

بۇنداق يېڭى ئىسلزات بولغان سانائەت كاپىتالىستلىرى كاسىپلار ئۇيۇشمىسىدىكى ھۈنەرۋەن ئۇستىلارنىلا ئەمەس، بەلكى بايلىق مەنبەلىرىنى ئىگىلىۋالغان فېئوداللارنىمۇ سىقىپ چىقىرىشى لازىم ئىدى. بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ گۈللىنىشى فېئودال كۈچلەر ۋە ئۇنىڭ كىشىنى غەزەبلەندۈرىدىغان ئىمتىيازلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قىلىنغانلىقنىڭ نەتىجىسى، شۇنداقلا كاسىپلار ئۇيۇشمىسى ئۈستىدىن ۋە ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەركىن راۋاجلىنىشىنى بوغىدىغان ھەم كىشى كىشىنى ئەركىن ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان ئاسارىتى ئۈستىدىن غەلىبە قىلىنغانلىقنىڭ نەتىجىسى. لېكىن، سانائەت رىتسارلىرى ئۆزلىرى بىلەن قىلچە مۇناسىۋىتى بولمىغان ۋەقەلەردىن پايدىلانغانلىقى ئۈچۈنلا، قىلىچ رىتسارلىرىنى سىقىپ چىقىرىشقا مۇۋەپپەق بولدى. ئۇلار قويۇپ بېرىلگەن رىملىق قۇللار ئۆز خامىلىرىنىڭ خوجايىنى بولۇش ئۈچۈن قوللانغان ۋاستىلەرگە ئوخشاش رەزىل ۋاستىلەردىن پايدىلىنىپ گۈللەندى.

ئەمگەكچىنىڭ قۇللۇقى ياللانما ئىشچى بىلەن كاپىتالىستنى پەيدا قىلغان تەرەققىيات جەريانىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولدى. بۇ تەرەققىيات جەريانى دەل ئاشۇ قۇللۇق شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشىدىن، فېئوداللىق ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيىگە ئايلىنىشىدىن ئىبارەت بولدى. بۇ جەريانىنىڭ ئۆتمۈشىنى چۈشىنىش ئۈچۈن، بەك ئۇزاق ئۆتمۈشنى سۈرۈشتۈرۈش ھاجەتسىز.14- ۋە 15-ئەسىرلەردە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ دەسلەپكى بىخلىرى ئوتتۇرا دېڭىز بويىدىكى ئايرىم شەھەرلەردە ئاندا-ساندا پەيدا بولغان بولسىمۇ، لېكىن كاپىتالىزم دەۋرى 16-ئەسىردىن باشلانغان. بۇ دەۋر باشلانغان يەرلەردە يانچىلىق تۈزۈم ئاللىقاچان بىكار قىلىنغان ۋە ئوتتۇرا ئەسىرنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسى بولغان مۇستەقىل شەھەرلەرمۇ خارابلىشىپ قالغانىدى.

ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ تارىخىدا، ئەمدى شەكىللىنىۋاتقان كاپىتالىستلار سىنىپىغا تۈرتكىلىك رول ئوينىغان ئۆزگىرىشلەرنىڭ ھەممىسى تارىختا دەۋر بۆلگۈچ ئىشلار ئىدى؛ لېكىن بۇنىڭدا ناھايىتى كۆپ كىشىلەرنىڭ زورلۇق بىلەن بىردىنلا ئۆز تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىدىن ئايرىلىپ، قانۇندا ھىمايە قىلىنمايدىغان پرولېتارلار سۈپىتىدە ئەمگەك بازىرىغا تاشلىنىشى ھەممىدىن مۇھىم ئامىل بولدى. يېزا ئىگىلىك ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنى يەنى دېھقانلارنى يەردىن مەھرۇم قىلىش پۈتۈن جەريانىنىڭ ئاساسىنى شەكىللەندۈردى. بۇنداق مەھرۇم قىلىش تارىخى باشقا-باشقا مەملىكەتلەردە باشقا-باشقا تۈس ئالغان، تۈرلۈك تەرتىپكە ئاساسەن، تۈرلۈك تارىخىي دەۋرلەردە ھەر خىل باسقۇچلاردىن ئۆتكەن. بۇ تارىخ پەقەت ئەنگلىيىدىلا تىپىك شەكىلگە ئىگە، شۇنىڭ ئۈچۈن بىز ئەنگلىيىنى مىسال قىلىپ ئالىمىز.(189)

(189)كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ھەممىدىن بۇرۇن راۋاجلانغان ئىتالىيىدە يانچىلىق مۇناسىۋەتلەرمۇ ھەممىدىن بۇرۇن يىمىرىلدى. بۇ يەردە يانچىلار مەلۇم نەق يەرگە ئىگە بولماي تۇرۇپلا ئازاد بولدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئازادلىق ئۇلارنى دەرھال قانۇندا ھىمايە قىلىنمايدىغان پرولېتارلارغا ئايلاندۇردى، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ پرولېتارلار يەنە كۆپ قىسمى رىم دەۋرىدىن تارتىپ

## 2. يېزا ئاھالىسىنىڭ يەردىن مەھرۇم قىلىنىشى

ئەنگلىيىدە يانچىلىق تۈزۈم ئەمەلىيەتتە 14-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا يوقالغان. ئۇ ۋاقىتلاردا، بولۇپمۇ 15-ئەسىردە، مۇتلەق كۆپ ساندىكى ئاھالىلەر (190)نىڭ ئىگىدارچىلىقى تېخى فېئوداللىق ۋىۋىسكىنىڭ ئارقىسىدا يوشۇرۇنۇپ قالغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار يەنىلا ئۆز ئالدىغا تىرىكچىلىك قىلىدىغان ئەركىن دېھقانلار ئىدى. چوڭراق فېئودال سۇيۇرغاللىقلاردا، ئۆتمۈشتە ئۆزىمۇ يانچى بولغان لاۋازىملار ئەركىن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىلغانىدى. دېھقانچىلىقتىكى ياللانما ئىشچىلار ئىككى خىل كىشىنى

ساقلىنىپ كەلگەن شەھەرلەردە ئۆزىگە تەييار يېڭى خوجايىنلارنى تېپىۋالدى. 15-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا باشلانغان دۇنيا بازىرىدىكى ئىنقىلاب[463] شىمالىي ئىتالىيىنىڭ سودا ئۈستۈنلۈكىنى بۇزۇپ تاشلىغاندىن كېيىن، ئەكس تەرەپكە قاراپ ئېلىپ بېرىلغان ھەرىكەت مەيدانغا كەلدى. شەھەر ئىشچىلىرىنىڭ تۈركۈم-تۈركۈملەپ يېزىلارغا ھەيدىلىشى ئۇ يەرلەردىكى باغۋەنچىلىك شەكلى بويىچە ئېلىپ بېرىلىۋاتقان كىچىك كۆلەمدىكى تىرىكچىلىك ئىشلىرىغا مىسلى كۆرۈلمىگەن گۈللىنىشلەرنى ئېلىپ كەلدى.

(190) «ئۆز يېرىنى ئۆزى تېرىيدىغان ھەم ھاللىق تۇرمۇش بىلەن قانائەتلىنىدىغان ئۇششاق يەر ئىگىلىرى··· شۇ چاغلاردا ئاھالە ئىچىدە ھازىرقىدىن كۆپ سالماقنى تەشكىل قىلاتتى··· ئۆزىنىڭ پارچە Freehold [ ئەركىن يەر] <Freehold — تامامەن ئەركىن باشقۇرۇلىدىغان مال-مۈلۈك>لىرنى تېرىپ كۈن كەچۈرىدىغان يەر ئىگىسىدىن ئاز دېگەندە، 160 مىڭى بولۇپ، ئۇلار بالا-چاقىسى قوشۇلۇپ ئومۇمىي ئاھالىنىڭ يەتتىدىن بىر قىسمىدىن كۆپرەكىنى تەشكىل قىلاتتى. بۇ ئۇششاق يەر ئىگىلىرىنىڭ ئوتتۇرىچە كىرىمى··· 60—70 فوند ستېرلىڭ چامىسىدا ئىدى. ھېسابلاپ كۆرۈلگەندە، ئۆزىنىڭ يېرىنى تېرىيدىغان كىشىلەرنىڭ سانى باشقىلارنىڭ يېرىنى ئىجارىگە ئالغۇچىلاردىن كۆپ بولغان.» (ماكولاي. «ئەنگلىيە تارىخى»، 1854-يىل لوندون 10-نەشرى، 1-توم، 333—334-بەتلەر) —17-ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30 نەچچە يىلىدا ئەنگلىيىلىكلەرنىڭ يەنە بەشتىن تۆت قىسمى دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىناتتى. (شۇ كىتابنىڭ 413-بېتى). — ماكولاي تارىخنى سىستېمىلىق يوسۇندا ئويدۇرۇپ چىقارغۇچى سۈپىتىدە بۇنداق پاكىتلارنى مۇمكىنقەدەر «قىرقىۋەتكەن»لىكى ئۈچۈن، ئۇنىڭ سۆزىنى دەلىل كەلتۈردۈم.



ئۆز ئىچىگە ئالاتتى، بىرى، بوش ۋاقىتلىرىدا چوڭ يەر ئىگىلىرىگە ئىشلەيدىغان دېھقانلار ئىدى، يەنە بىرى، نىسپىي ئېيتقاندىمۇ، مۇتلەق قىلىپ ئېيتقاندىمۇ سانى ئاز بولغان ھەقىقىي مەنىدىكى مۇستەقىل ياللانما ئىشچىلار سىنىپى ئىدى. ھەتتا كېيىنكىسىمۇ ئەمەلىيەتتە ئۆز ئالدىغا تىرىكچىلىك قىلىدىغان دېھقانلار ئىدى، چۈنكى ئۇلار ئىش ھەققى ئېلىشتىن تاشقىرى، يەنە تۆت ئاكر ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك تېرىلغۇ يەر ۋە ئۆيگە ئىگە بولغانىدى. بۇنىڭدىن تاشقىرى، ئۇلار ھەقىقىي دېھقانلار بىلەن بىللە جامائەت يەرلىرىدىنمۇ ئورتاق پايدىلىناتتى، ئۆز چارۋا ماللىرىنى شۇ يەرلەردە باقاتتى ۋە ئوتۇن، تورف قاتارلىق يېقىلغۇ ماتېرىياللىرىنى شۇ يەرلەردىن ئالاتتى.(191) ياۋروپادىكى ھەممە مەملىكەتلەردە، فېئوداللىق ئىشلەپچىقىرىش يەرلەرنى مۇمكىنقەدەر كۆپرەك ۋاسساللارغا تەقسىم قىلىپ بېرىش بىلەن خاراكتېرلىنەتتى. فېئودالларنىڭ ھوقۇقى، ھەممە پادىشاھلارنىڭكىگە ئوخشاش، ئۇلارنىڭ يەر ئىجارىسىنىڭ ئاز-كۆپلۈكىگە قاراپ ئەمەس، بەلكى ئۇلارغا قاراشلىق پۇقرالارنىڭ سانىغا قاراپ بەلگىلىنەتتى، پۇقرالارنىڭ سانى بولسا ئۆز ئالدىغا تىرىكچىلىك قىلىدىغان دېھقانلارنىڭ سانىغا باغلىق ئىدى، (192) شۇنىڭ

(191) شۇنى ھەرگىز ئېستىن چىقارماسلىق كېرەككى، ھەتتا يانچىلارمۇ ئۆز ئۆيلىرىگە يانداش بولغان پارچە يەرلىرىنىڭلا ئىگىسى بولۇپ قالماستىن (گەرچە ئۇلار ئىجارە تۆلەش مەجبۇرىيىتى بار مۈلۈكدار بولسىمۇ)، بەلكى جامائەت يەرلىرىنىڭمۇ كوللېكتىپ ئىگىسى. «ئۇ يەر ‹سىلېزىيە›دىكى دېھقانلار يانچىلار ئىدى.» بىراق بۇ يانچىلار جامائەت يەرلىرىگە ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ. «تا بۈگۈنگە قەدەر سىلېزىيىلىكلەرنى جامائەت يەرلىرىنى بۆلۈشكە كۆندۈرۈپ بولمىدى، نېيماركتا بولسا ناھايىتى مۇۋەپپەقىيەت بىلەن بۆلۈنمىگەن بىرمۇ يېزا قالمىدى.» (مىرابو. «ئىمپېراتور فرىدرىخ زامانىدىكى پرۇسسىيە پادىشاھلىقى»، 1788-يىل لوندون نەشرى، 2-توم، 125—126-بەتلەر)

(192) يەر ئىگىلەش ساپ فېئودالچە تەشكىل قىلىنغان ۋە ئۇششاق دېھقان ئىگىلىكى ناھايىتىمۇ كەڭ راۋاجلانغان ياپونىيە ياۋروپادىكى ئوتتۇرا ئەسىر مەنزىرىسىنى كۆپىنچىسى بۇرژۇئا ···ر تەرەپلىمە قاراشلىرى بىلەن تولغان بارلىق تارىخىي ئەسەرلىرىمىزگە قارىغاندا تېخىمۇ ئەينەنرەك

ئۇچۇن، ئەنگلىيىنىڭ يېرى نورمانلار بېسىپ كىرگەندىن[464] كېيىن ناھايىتى چوڭ بارون سۇيۇرغاللىقلىرىغا بۆلۈنگەن ۋە ئۇلارنىڭ ھەربىرى كۆپىنچە 900 كونا ئانگلوساكسون سۇيۇرغاللىقىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇششاق دېھقان ئائىلىلىرى يەنىلا مەملىكەتنىڭ ھەممە يېرىدە بار ئىدى، پەقەت بەزى جايلاردىلا بىرقەدەر چوڭراق فېئودال سۇيۇرغاللىقلار قىستۇرۇلۇپ تۇراتتى. بۇ ئەھۋاللار 15-ئەسىرنىڭ خۇسۇسىيىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان شەھەر ھاياتىنىڭ گۈللىنىشى بىلەن قوشۇلۇپ كاتتا سوراقچى فورتېسكيۇ ئۆزىنىڭ «ئەنگلىيە قانۇنىنىڭ ئەۋزەللىكى توغرىسىدا» دېگەن كىتابىدا ئىنتايىن قايىل قىلارلىق قىلىپ تەسۋىرلىگەن خەلق بايلىقىنىڭ بارلىققا كېلىشىگە ئىمكانىيەت يارىتىپ بەردى، لېكىن بۇ ئەھۋاللار كاپىتال بايلىقىنى چەتكە قاقاتتى.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئۈچۈن ئاساس سالغان ئۆزگىرىشنىڭ مۇقەددىمىسى 15-ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30 نەچچە يىلى ۋە 16-ئەسىرنىڭ دەسلەپكى نەچچە ئون يىلى داۋامىدا يۈز بەرگەنىدى. فېئودال مۇلازىملىرى (بۇ فېئودال مۇلازىملىرى، خۇددى جانابى جامىس ستيۇئارت توغرا كۆرسىتىپ بەرگەنگە ئوخشاش، «ھەممە يەردە بىكاردىن-بىكار ئۆي ۋە قەلئەلەر تولۇپ كەتكەنىدى»[465])نىڭ تارقىتىۋېتىلگەنلىكى نەتىجىسىدە قانۇندا مۇھاپىزەت قىلىنمايدىغان نۇرغۇنلىغان پرولېتارلار ئەمگەك بازىرىغا تاشلاندى. گەرچە بۇرژۇئازىيە تەرەققىياتىنىڭ مەھسۇلى بولغان پادىشاھ ھاكىمىيىتى مۇتلەق ھاكىمىيەتكە ئىنتىلگىنىدە بۇ مۇلازىملارنىڭ تارقىتىلىشىنى زورلۇق بىلەن تېزلەتكەن بولسىمۇ، لېكىن پادىشاھ ھاكىمىيىتى ھەرگىز بۇ ئىشنىڭ بىردىنبىر سەۋەبچىسى ئەمەس ئىدى. توغرىسىنى ئېيتقاندا، خان جەمەتى ۋە

كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئوتتۇرا ئەسىرنى قۇربان قىلىش ھېسابىغا «ئەركىن روھ»نى نامايان قىلىش— ئىنتايىن قۇلاي ئىش.



پارلامېنت بىلەن قەيسىرانە قارشىلاشقان چوڭ فېئودال دېھقانلارنى (يەرگە بولغان فېئودالىق ھوقۇقتىن فېئودالارغا ئوخشاش بەھرىمەن بولۇپ كەلگەن دېھقانلارنى) ئۆز يېرىدىن ھەيدەپ چىقىرىش، ئۇلارنىڭ قولىدىكى جامائەت يەرلىرىنى تارتىۋېلىش چارىسى ئارقىلىق تېخىمۇ كۆپ پرولېتارىياتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈردى. ئەنگلىيىدە، بولۇپمۇ فۇلاندىر يۇڭ توقۇمىچىلىق كارخانىسىدا قول سانائەتنىڭ گۈللىنىشى ۋە شۇ مۇناسىۋەت بىلەن يۇڭ باھاسىنىڭ ئاشقانلىقى بۇنىڭغا بىۋاسىتە تۈرتكە بولدى. كونا فېئودال ئاقسۆڭەكلەر كەڭ كۆلەمدىكى فېئودالىق ئۇرۇش[466] تا يوقالدى، يېڭى فېئودال ئاقسۆكەڭلەر بولسا ئۆز زامانىنىڭ پەرزەنتلىرى بولۇپ قالدى، بۇ زامان ئۈچۈن ئېيتقاندا، پۇل بارلىق ھوقۇقنىڭ ھوقۇقى ئىدى. شۇڭا تېرىلغۇ يەرلەرنى قوي باقىدىغان يايلاققا ئايلاندۇرۇش فېئودالارنىڭ شوئارى بولۇپ قالدى. ھاررىسون ئۆزىنىڭ «ئەنگلىيىنىڭ ئومۇمىي ئەھۋالى» (ھولىنشېد سالنامىسىنىڭ باش جىلتىغا بېسىلغان) دېگەن ئەسىرىدە، ئۇششاق دېھقانلارنى يەردىن مەھرۇم قىلىشنىڭ مەملىكەتكە قانچە زور بۇزغۇنچىلىق كەلتۈرگەنلىكىنى تەسۋىرلەپ بېرىدۇ. ئۇ: «بىزنىڭ چوڭ بۇلاڭچىلىرىمىز ھېچنېمىگە پىسەنت قىلمايۋاتىدۇ!» دەپ يازىدۇ. دېھقانلارنىڭ ھويلىلىرى ۋە ئىشچىلارنىڭ ئۆيلىرى زورلۇق بىلەن چۇۋۇپ تاشلاندى ياكى تاشلىۋېتىلدى. ھاررىسون مۇنداق دەيدۇ:

«ھەربىر رېتسار سۇيۇرغاللىقىنىڭ ھازىرقى ئەھۋالىنى ئىلگىرىكى مال-مۈلۈك تىزىملىكى بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرىدىغان بولساق، سانسىز ئۆيلەرنىڭ ۋە ئۇششاق دېھقان ئىگىلىكىنىڭ يوقىلىپ كەتكەنلىكىنى، ھازىر يەرلەرنىڭ ئازغىنا كىشىنى بېقىۋاتقانلىقىنى، گەرچە بىر قىسىم يېڭى شەھەرلەر گۈللىنىۋاتقان بولسىمۇ، لېكىن نۇرغۇن شەھەرلەرنىڭ زاۋالغا يۈز تۇتقانلىقىنى كۆرىمىز… مەن قوي باقىدىغان يايلاقنى دەپ شەھەر ۋە يېزىلارنىڭ ۋەيران قىلىنغانلىقىنى ۋە پەقەت غوجىلارنىڭلا ئۆيلىرى ساقلىنىپ قالغانلىقى ئۈستىدىمۇ بەزى ئەھۋاللارنى سۆزلەپ بېرىشىم مۇمكىن.»

بۇنداق كونا سالنامە ئاپتورلىرىنىڭ ئاغرىنىشىدا ھامان مۇبالىغە

بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىدىكى ئىنقىلابنىڭ شۇ زامانىدىكى كىشىلەردە قالدۇرغان تەسىرىنى توغرا تەسۋىرلەپ بېرىدۇ، كاتتا سوراقچى فورتېسكيۇنىڭ ئەسەرلىرى بىلەن كاتتا سوراقچى توماس مورنىڭ ئەسەرلىرىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك، 15-ئەسىر بىلەن 16-ئەسىر ئوتتۇرىسىدا بىر خەندەك بارلىقىنى روشەن كۆرىمىز. تورنتون ئەنگلىيىدە ئىشچىلار سىنىپى ھېچقانداق ئۆتكۈنچى باسقۇچنى بېسىپ ئۆتمەيلا، ئۆزىنىڭ ئالتۇن دەۋرىدىن تۆمۈر دەۋرگە كىرىپ قالدى، دەپ توغرا ئېيتقان.

قانۇنچىلىق بۇ ئۆزگىرىشتىن چۆچۈپ كەتتى. بۇ قانۇنچىلىق مەدەنىيلىكى «خەلق بايلىقى»نىڭ يەنى كاپىتالنىڭ شەكىللىنىشىنى، خەلق ئاممىسىنىڭ رەھىمسىز ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىشىنى ۋە ئۇلارنىڭ نامراتلىشىشىنى ھەممە دۆلەت سىياسىتىنىڭ ئاخىرقى چېكى دەپ ھېسابلايدىغان دەرىجىگە تېخى يەتمىگەنىدى. باكون ھېنرىVII ھاكىمىيىتى تارىخىدا مۇنداق دەپ يازىدۇ:

«شۇ ۋاقىتلاردا (1488-يىلدا) تېرىلغۇ يەرلەرنىڭ ئاز سانلىق پادىچىلارلا باشقۇرىدىغان يايلاقلارغا (قوي باقىدىغان يايلاق قاتارلىقلارغا) ئايلاندۇرۇلۇۋاتقانلىقى توغرىسىدا كىشىلەرنىڭ ئاغرىنىشى بارغانسېرى كۆپىيىپ كەتكەنىدى؛ قەرەللىك، ئۆمۈرلۈك ۋە يىللىق ئىجارە يەرلەر (ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان نۇرغۇن دېھقانلار يىللىق ئىجارە يەرگە تايىنىپ ھايات كەچۈرەتتى) سۈيۈرغاللىققا ئايلاندۇرۇلدى. بۇ ھال خەلقنى خارابلاشتۇردى، شۇنىڭ بىلەن شەھەرلەر، چېركاۋلار ۋە ئوشرىلەرنىمۇ خارابلاشتۇردى... پادىشاھ ۋە شۇ ۋاقىتتىكى پارلامېنت بۇ ئىللەتنى تۈگىتىش ئۈچۈن، ئاپىرىن ئوقۇشقا ئەرزىگۈدەك ئەقىل-پاراسەت كۆرسەتتى... ئۇلار تەدبىر قوللىنىپ، جامائەت يەرلىرىگە قارىتىلغان ئادەم ئورۇقىنى قۇرۇتىدىغان بولاڭچىلىقنى توستى ۋە شۇنىڭغا ئەگىشىپلا كېلىدىغان ئادەم ئورۇقىنى قۇرۇتىدىغان يايلاقنىڭ شەكىللىنىشىنى توستى»

ھېنرىVIIنىڭ 1489-يىلى ئېلان قىلىنغان 19-نومۇرلۇق پەرمانىدا، 20 ئاكردىن ئارتۇق يېرى بار دېھقانلارنىڭ ئۆيلىرىنى بۇزۇپ تاشلاش مەنئى قىلىنغان. ھېنرىVIIنىڭ 25 -يىلى ئېلان قىلىنغان پەرمانىدا، بۇ



قانۇن يېڭىباشتىن بەلگىلەنگەن، ئۇنىڭدا مۇنداق دېيىلگەن:

«كۆپلىگەن ئىجارە يەر ۋە چارۋا مال، بولۇپمۇ قوي پادىلىرى ئاز سانلىق كىشىلەرنىڭ قولىغا توپلانماقتا، شۇنىڭ ئۈچۈن يەر ئىجارىسى ئۇچقاندەك ئۆرلىدى، تېرىلغۇ يەرلەر قاقاسلىققا ئايلىنىپ كەتتى، چېركاۋلار ۋە ئۆيلەر ۋەيران بولدى، ئۆز ئائىلىلىرىنى باقالمايدىغان كىشىلەر كىشىنى ھەيران قالدۇرارلىق دەرىجىدە كۆپەيدى»

شۇنىڭ ئۈچۈن قانۇندا، تاشلىنىپ قالغان دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنى قايتىدىن قۇرۇش، تېرىلغۇ يەرلەر بىلەن يايلاقلارنىڭ نىسبىتىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى بېكىتىش بەلگىلەندى. 1533-يىلدىكى بىر پەرماندا، نۇرغۇنلىغان مۈلۈكدارلارنىڭ قويلىرى 24 مىڭغا يەتكەنلىكىگە نارازىلىق بىلدۈرۈلگەن، شۇنىڭ بىلەن قويلارنىڭ سانىنى 2 مىڭدىن ئاشۇرماسلىق چەك قىلىپ قويۇلغان. (193) ھالبۇكى، خەلقنىڭ ئاغرىنىشلىرىمۇ، ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار بىلەن دېھقانلارنى تالان-تاراج قىلىشنى مەنئى قىلىش توغرىسىدا ھېنرىVII دىن بۇيانقى 150 يىل ئىچىدە ئارقا-ئارقىدىن ئېلان قىلىنغان قانۇنلارمۇ ئوخشاشلا ھېچقانداق ئۈنۈم بەرمىدى. بۇلارنىڭ ھېچقانداق ئۈنۈم بەرمەسلىكىدىكى سىرنى باكون ئۆزى سەزمىگەن ھالدا بىزگە بىلدۈرۈپ قويىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ «مەدەنىيەت ۋە ئەخلاققا دائىر ماقالىلار»نىڭ 29-پاراگرافىدا مۇنداق دەپ يازىدۇ:

«ھېنرىVII نىڭ پەرمانىنىڭ پىششىق ئويلانغان ۋە ماختاشقا ئەرزىيدىغان يېرى شۇكى، ئۇ مەلۇم ئۆلچەمدىكى دېھقانچىلىق مەيدانلىرى ۋە دېھقانلارنىڭ ئۆيلىرىنى بەرپا قىلدى، يەنى دېھقانچىلىق مەيدانلىرى ۋە دېھقانلارنىڭ ئۆيلىرى ئۈچۈن مەلۇم مىقداردا يەر قالدۇردى، شۇنداق

(193) توماس مور ئۆزىنىڭ «ئۇتوپىيە» دېگەن ئەسىرىدە «قويلار ئادەملەرنى يەپ فويىدىغان» ئاجايىپ بىر مەملىكەت توغرىسىدا سۆزلەيدۇ («ئۇتوپىيە»، روبىنسون تەرجىمىسى، ئالىرت تەھرىرلىگەن، 1869-يىل لوندون نەشرى، 41-بەت).

قىلىپ، ئۇلار خېلى باي بولغان، قۇللۇق ئورنىدا تۇرمايدىغان يۇقرالارنى يېتىشتۈرۈپ تۇرۇشى مۇمكىن ئىدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ساپانى ياللانما ئىشچىنىڭ قولىغا ئەمەس، بەلكى مۈلۈكدارنىڭ ئۆز قولىغا تۇتقۇزاتتى.(193a)»

لېكىن، كاپىتالىستىك تۈزۈم دەل خەلق ئاممىسىنىڭ قۇل ھالىتىدە بولۇشىنى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ياللانما ئىشچىلارغا ئايلىنىشىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىنى تەلەپ قىلدى. مانا شۇ ئۆتكۈنچى دەۋر داۋامىدا، قانۇنچىلىق يېزا ئىگىلىك ياللانما ئىشچىسىنىڭ ئۆيىگە تۆت ئاكردىن يەر قالدۇرۇشقىمۇ تىرىشتى ۋە ياللانما

(193a) باكون ئەركىن، ھاللىق دېھقانلار بىلەن مۇنەۋۋەر پىيادە ئەسكەرلەر ئوتتۇرىسىدا باغلىنىش بارلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. «قاۋۇل ئەرلەرنىڭ نامراتلىشىپ قالماسلىقىغا كاپالەتلىك قىلىش ۋە پادىشاھلىقتىكى يەرلەرنىڭ كۆپ قىسمىنى ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان دېھقانلارنىڭ، يەنى ئاقسۆڭەكلەر بىلەن كەپىدە تۇرىدىغان كەمبەغەل دېھقانلار(cottagers) ۋە ياللانما دېھقانلار ئارىسىدىكى ئوتتۇراھال كىشىلەرنىڭ قولىغا تۇتقۇزۇش ئۈچۈن، ئىجارىگە بېرىلىدىغان يەرلەرنى يېتەرلىك مىقداردا ساقلاش كېرەك، بۇ پادىشاھلىقنىڭ كۈچ-قۇدرىتىنى ۋە سالاپىتىنى ساقلاپ قېلىشتا ئىنتايىن مۇھىم… چۈنكى ئەڭ نوپۇزلۇق ھەربىي مۇتەخەسسىسلەر بىردەك… ئارمىيىنىڭ ئاساسىي كۈچى پىيادە ئەسكەرلەر، دەپ ھېسابلايدۇ. لېكىن مۇنەۋۋەر پىيادە ئەسكەرلەر قوشۇنى قۇرۇش ئۈچۈن، قۇللۇقتا ياكى نامراتلىقتا ئۆسكەن كىشىلەر ئەمەس، بەلكى ئەركىن ۋە ھاللىق شارائىتتا ئۆسكەن كىشىلەر كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەگەر بىر دۆلەتتە ئاقسۆڭەكلەر بىلەن يۇقىرى تەبىقە كىشىلىرى ئاساسىي ئورۇندا تۇرىدىغان بولسا، يېزا ئاھالىسى بىلەن دېھقانلار ئۇلارنىڭ ئەمگەكچىلىرىدىن ياكى ياللانما دېھقانلىرىدىن، شۇنىڭدەك كەپىدە تۇرىدىغان كەمبەغەل دېھقانلىرىدىن يەنى قونالغۇ جايى بار دېۋانىلەردىن ئىبارەت بولسا، بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، بىر مۇنەۋۋەر ئاتلىق ئەسكەرلەر قوشۇنىغا ئىگە بولۇشى مۇمكىن بولار، لېكىن قالتىس قەيسەر پىيادە ئەسكەرلەر قوشۇنىغا ئىگە بولۇش زادى مۇمكىن بولماس… فرانسىيە، ئىتالىيە ۋە باشقا مەملىكەتلەردە دەل شۇنداق ئەھۋاللارنى كۆرىمىز، ئۇ يەرلەردىكى ئاھالىلەر ئەمەلىيەتتە ئاقسۆڭەكلەردىن ۋە نامرات دېھقانلاردىن تەركىب تاپقان… شۇڭا، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پىيادە ئەسكەرلەر يىغىش ئۈچۈن، شىۋېتسارىيە قاتارلىق مەملىكەتلەرنىڭ كىشىلىرىنى ياللىۋېلىشقا مەجبۇر بولغان، نەتىجىدە بۇ مەملىكەتلەردە ئاھالە كۆپ بولسىمۇ، ئەسكەرلەر ناھايىتى ئاز بولۇشتەك ئەھۋال شەكىللەنگەن.» («ھېنرىVII ھاكىمىيىتى دەۋرى»، تولۇق تېكىستى كېيىنتىنىڭ 1719-يىلى يازغان «ئەنگلىيە» دېگەن كىتابىدىن كۆچۈرۈپ بېسىلغان، 1870-يىل لوندون نەشرى، 308-بەت)



ئىشچىنىڭ ئۆز ئۆيىنى باشقا ئادەملەرگە ئىجارىگە بېرىشىنى مەنئى قىلدى.1627 -يىلى، چارلىسI زامانىدا، فونتمىللىق روگېر كروكېر ئۆزىنىڭ فونتمىلدىكى سۆيۈرغاللىقىدا ئۆي سېلىپ، ئۇنىڭغا مەڭگۈ قاراشلىق نەرسە سۈپىتىدە تۆت ئاكر يەر ئاجراتمىغانلىقى ئۈچۈن جىنايەتكار ھېسابلانغانىدى؛ 1638-يىلى، چارلىسI زامانىدا، كونا قانۇننى، بولۇپمۇ تۆت ئاكر يەر توغرىسىدىكى قانۇننى نازارەت ئاستىدا ئەمەلگە ئاشۇرۇش مەقسىتىدە پادىشاھلىق ھەيئىتى تەيىنلەنگەنىدى؛ كرومۋېل لوندون ئەتراپىدىن تۆت مىل دائىرە ئىچىدىكى جايلاردا، تۆت ئاكر قوشۇمچە يېرى بولمىغان ئۆيلەرنى سېلىشنى مەنئى قىلغان. 18-ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا، يېزا ئىگىلىك ئىشچىسى ئۆز ئۆيىگە بىر ئاكردىن ئىككى ئاكرغىچە قوشۇمچە يەر ئاجرىتىپ بېرىلمىسە، سوتقا ئەرز قىلاتتى. ھازىر بولسا، ئەگەر ئۆيى يېنىدا كىچىككىنە باغچىسى بولسا، ياكى ئۆيىدىن نېرىراق جايدا ئازراق يەرنى ئىجارىگە ئالالىسا، ئۇ ئۆزىنى بەختلىك ھېسابلايدۇ. دوختۇر خانتېر مۇنداق دېگەنىدى:

«پومېشچىكلار بىلەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ بۇ جەھەتتىكى ھەرىكىتى ئوخشاش. ئۇلار ئۆي يېنىدا بىرنەچچە ئاكر يەر بولسا، ئىشچىلار بەكمۇ مۇستەقىل بولۇپ كېتىدۇ، دەپ ھېسابلايدۇ. »(194)

16-ئەسىردە، دىنىي ئىسلاھات ئېلىپ بېرىلغانلىقى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنلا چېركاۋ يەر مۈلۈكلىرىنىڭ كەڭ كۆلەمدە بۇلاڭ-تالاڭ قىلىنغانلىقى ئارقىسىدا، خەلق ئاممىسىنى زورلۇق بىلەن تالان-تاراج

(194) دوختۇر خانتېر: «ئاممىۋى سەھىيە، 7-نومۇرلۇق دوكلات. 1864-يىل»، 134-بەت. «‹كونا قانۇنلار›دا بەلگىلەنگەن يەر مىقدارى ھازىر ئىشچىلار ئۈچۈن ئىنتايىن كۆپ بولۇپ قالغاندەك تۇرىدۇ، ھەتتا ئۇلارنى ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلارغا ئايلاندۇرۇپ قويۇشىمۇ مۇمكىن.» (گېورگې روبېرتس. «ئەنگلىيىنىڭ جەنۇبىي ۋىلايەتلىرىدىكى خەلقلەرنىڭ ئۆتكەن ئەسىرلەردىكى ئىجتىمائىي تارىخى»، 1856-يىل، لوندون نەشرى، 184-بەت).

قىلىش جەريانى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە يېڭى تۈس ئالدى. دىنىي ئىسلاھات ۋاقتىدا، كاتولىك دىنى چېركاۋلىرى ئەنگلىيە يەرلىرىنىڭ خېلى كۆپ قىسمىغا ئىگىدارلىق قىلىدىغان فېئوداللاردىن بولۇپ قالغانىدى. خانىقاغا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارغا قارىتىلغان زۇلۇم ئۇنىڭدا ياشاپ كەلگەنلەرنى پرولېتارىيات قاتارىغا قوشتى. چېركاۋغا قاراشلىق يەر مۈلۈكلەرنىڭ ناھايىتى كۆپ قىسمى پادىشاھنىڭ ئارزۇلۇق ئاچكۆز ئەمەلدارلىرىغا ھەدىيە قىلىپ بېرىلگەن ياكى ھايانكەش ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىگە ۋە شەھەر ئاھالىسىگە ئىنتايىن ئەرزان باھادا سېتىۋېتىلگەنىدى، ئۇلار كونا ئاتا مىراس ئىجارىكەشلەرنى كۆپلەپ ھەيدەپ چىقارغان ۋە ئۇلارنىڭ تېرىلغۇ يەرلىرىنى قوشۇۋەتكەنىدى. قانۇندا كاپالەتلەندۈرۈلگەن نامرات دېھقانلارنىڭ چېركاۋ ئۆشرىسىنىڭ مەلۇم قىسمىغا ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقىمۇ يوشۇرۇن ئېلىپ تاشلاندى. (195) شاھبانۇ ئېلىزابېت بىر قېتىم ئەنگلىيىنى كۆزدىن كەچۈرگەندىن كېيىن: «كەمبەغەللەر ھەممىلا يەردە ئازاب-ئوقۇبەت چەكمەكتە[467] » دەپ خىتاپ قىلغان. ئېلىزابېت پادىشاھلىقىنىڭ 43-يىلىدا، ھۆكۈمەت ئاخىرى قۇتقۇزۇشقا تېگىشلىك كەمبەغەللەرنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى رەسمىي ئېتىراپ قىلىپ، خەيرىيەت سېلىقى ئېلىشنى ماقۇللاشقا مەجبۇر بولغان.

«بۇ قانۇننى تەييارلىغۇچىلار ئۇنى تەييارلاشتىكى سەۋەبلەرنى چۈشەندۈرۈشتىن خىجىل بولغان ئىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئىلگىرىكى ئادەتلەرگە قارىماستىن، ھېچقانداق ئىزاھلىق مۇقەددىمە قوشمايلا ئېلان قىلىۋەتتى.»(196)

---

(195) «پىقىرلارنىڭ چېركاۋ ئۆشرىسىنىڭ مەلۇم قىسمىدىن بەھرىمەن بولۇش ھوقۇقى كونا پەرمانلاردا ئوچۇق بەلگىلەنگەن.» (تاككېت. «ئەمگەكچى ئاھالىنىڭ ئۆتمۈشى ۋە ھازىرى»، 2-توم، 804—805-بەتلەر.)

(196) ۋىلىيام كوببېت. «پروتېستانت ئىسلاھاتى تارىخى»، 471-پاراگراف.



چارلىسI نىڭ 16-يىلى جاكارلانغان 4-نومۇرلۇق پەرماندا بۇ قانۇن مەڭگۈلۈك قانۇن دەپ ئېلان قىلىندى، ئەمەلىيەتتە بۇ قانۇن پەقەت 1834-يىلدىلا يېڭى ۋە تېخىمۇ مۇنتىزىم شەكىل ئالدى.(197)

---

(197) پروتېستانت «روھى»نى تۈۋەندىكى پاكىتلاردىنمۇ كۆرگىلى بولىدۇ. جەنۇبىي ئەنگلىيىدىكى بىرقانچە يەر ئىگىسى بىلەن باي ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى باش قوشۇپ مەسلىھەتلىشىپ، ئېلىزابېتنىڭ خەيرىيەت قانۇنىنى توغرا چۈشەندۈرۈش توغرىسىدا ئون مەسىلە تۈزۈپ چىققان. بۇ ئون مەسىلە ئۈستىدە ئۇلار شۇ زاماندىكى مەشھۇر قانۇنشۇناس، ئوردا ئادۋوكاتى سىنىگگې (كېيىنرەك جامېسI زامانىدا سودىيە بولغان)دىن پىكىر سورىغان. «9-مەسىلە مۇنداق: مەزكۇر چېركاۋ تەۋەسىدە، بەزى باي ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى پەرماننى ئىجرا قىلىش جەريانىدا يولۇققان ھەرقانداق قىيىنچىلىقنى يېڭىشنىڭ دانا پىلانىنى ئويلاپ چىقتى. ئۇلار بۇ چېركاۋ تەۋەسىدە تۈرمە سېلىشنى تەكلىپ قىلدى. بۇ تۈرمىگە قامىلىشقا رازى بولمىغان كەمبەغەللەرگە قۇتقۇزۇش پۇلى بېرىلمەيدۇ. ئىككىنچىدىن، يېقىن ئەتراپتىكى ئاھالىلەرگە خەۋەر قىلىنىشى لازىمكى، بۇ چېركاۋ تەۋەسىدىكى كەمبەغەللەرنى ئىجارىگە ئالماقچى بولغانلار ئۆزى تۆلەشنى خالىغان ئەڭ تۆۋەن باھانى، پېچەتلەنگەن ئالاقە ئارقىلىق مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە مەلۇم قىلسۇن. بۇ پىلاننى تەييارلىغۇچىلار قوشنا ۋىلايەتلەردە ئىشلەشنى خالىمايدىغان، لېكىن ئەمگەك قىلماي، يەر ياكى كېمە ئىجارىگە ئېلىش يولى بىلەن كۈن كەچۈرەي دېسە، شۇنىڭغا تۇشلۇق مۈلكى ياكى ئىناۋىتىمۇ يوق كىشىلەر بار، دەپ قارايدۇ. دالالەت قىلىنسا، بۇنداق كىشىلەر چېركاۋ تەۋەسىگە ناھايىتى پايدىلىق ئىشلارنى قىلىپ بېرەلەيدۇ. ئەگەر كەمبەغەللەر ياللىغۇچىنىڭ ھىمايىسى ئاستىدا ئۆلۈپ قالسا، بۇنىڭ گۇناھى شۇ ياللىغۇچىغا چۈشىدۇ، چۈنكى چېركاۋ تەۋەسى بۇ كەمبەغەللەرگە نىسبەتەن ئۆز بۇرچىنى ئادا قىلىپ بولغان. بىراق بىز ھازىر ئىجرا قىلىنىۋاتقان پەرماننىڭ ئاشۇنداق دانا تەدبىرلەرنىڭ ئەمەلگە ئاشۇرۇلۇشىغا يول قويماسلىقىدىن ئەنسىرەيمىز، لېكىن سىلەر شۇنى بىلىشىڭلار كېرەككى، بىزنىڭ ۋىلايىتىمىزدىكى ۋە قوشنا ۋىلايەتلەردىكى باشقا ھەممە ئەركىن دېھقانلار پىكرىمىزگە قوشۇلىدۇ ۋە ئۆزلىرىنىڭ تۆۋەن پالاتادىكى ئەزالىرىنى كەمبەغەللەرنى تۈرمىگە قاماشقا ۋە مەجبۇرىي ئەمگەككە سېلىشقا رۇخسەت قىلىدىغان، شۇنىڭ بىلەن تۈرمىگە قامىلىشنى رەت قىلغان ھەرقانداق كىشىنى ئىقتىسادىي ياردەم تەلەپ قىلىشتىن مەھرۇم قىلىدىغان قانۇن لايىھىسىنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا دەۋەت قىلىدۇ. بىز شۇ يول بىلەن كەمبەغەللەرنى ئىقتىسادىي ياردەم تەلەپ قىلىپ يۈرمەيدىغان قىلىپ قويۇلۇشنى ئۈمىد قىلىمىز.» (ر. بلاكېي. «قەدىمكى ۋە ھازىرقى سىياسىي ئەسەرلەر تارىخى»، 1855-يىل لوندون نەشرى، 2 توم، 84—85-بەتلەر) —شوتلاندىيىدە يانچىلىق تۈزۈم ئەنگلىيىدىن بىرنەچچە ئەسىر كېيىن بىكار قىلىنغان. 1698-يىلدا سولتۇنلۇق ئېلىپچىر شوتلاندىيە پارلامېنتىدا تېخى مۇنداق دېگەنىدى: «شوتلاندىيىدە تىلەمچىلەرنىڭ سانى كەم دېگەندە 200 مىڭ چامىسىدا بار. پرىنسىپ جەھەتتىن رەسپۇبلىكىچى بولغان مېنىڭ بۇنداق ھادىسىنى تۈگىتىشتە ئوتتۇرىغا قويۇشۇم مۇمكىن بولغان

دىنىي ئىسلاھاتىنىڭ بۇ بىۋاسىتە تەسىرلىرى ئۇنىڭ ئەڭ ئۇزاق داۋاملىشىدىغان تەسىرى ئەمەس ئىدى. چېركاۋ ئىگىدارچىلىقى قەدىمكى يەر ئىگىدارچىلىقى مۇناسىۋەتلىرىنىڭ دىنىي قورغىنى ئىدى. بۇ قورغاننىڭ غۇلاپ چۈشۈشى بىلەن، مۇشۇ مۇناسىۋەتلەرمۇ داۋاملىشالمىدى.(198)

17-ئەسىرنىڭ كېيىنكى نەچچە ئون يىلىدا ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان دېھقانلار، يەنى مۇستەقىل دېھقانلار ئىجارىكەش دېھقانلار سىنىپىدىنمۇ كۆپرەك ئىدى. ئۇلار بۇرۇن كرومۋېلنىڭ ئاساسىي كۈچى ئىدى، ھەتتا ماكولايمۇ ئۇلارنىڭ هاراقكەش ئاقسۆڭەكلەرگە ۋە ئۇلارنىڭ چاكارلىرىغا ھەم خوجايىنلارنىڭ قويۇپ بەرگەن توقاللىرىنى ئۆز ئەمرىگە ئېلىشقا مەجبۇر بولغان يېزا پوپلىرىغا قارىغاندا پايدىلىق ئورۇندا تۇرغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغانىدى. ھەتتا يېزا ئىگىلىك ياللانما ئىشچىلىرىمۇ

بىردىنبىر چارە يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ كونا ھالىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈپ، مۇستەقىل تىرىكچىلىك قىلالمايدىغانلارنىڭ ھەممىسىنى قولغا ئايلاندۇرۇشتىن ئىبارەت.» ئېدېن «كەمبەغەللەرنىڭ ئەھۋالى» دېگەن كىتابىنىڭ 1-توم 1-باب، 60—61-بەتلىرىدە مۇنداق دەيدۇ: «دېھقانلارنىڭ ئەركىنلىكى— ئىقتىسادىي ياردەمگە موھتاج بولغان نامراتلىقنىڭ باشلىنىشى··· كارخانا قول سانائىتى ۋە سودا— مەملىكىتىمىزدىكى كەمبەغەللەرنىڭ ھەقىقىي ئاتا-ئانىلىرى.» ئېدېننىڭ ۋە «پرىنسىپ جەھەتتىن جۇمھۇرىيەتچى بولغان» ھېلىقى شوتلاندىيىلىكنىڭ خاتالىقى شۇنىڭدىكى، يانچىلىق تۈزۈمىنىڭ بىكار قىلىنغانلىقى ئەمەس، بەلكى دېھقانلارنىڭ يەرگە بولغان ئىگىدارچىلىقىنىڭ بىكار قىلىنغانلىقى دېھقانلارنى پرولېتارغا، ئىقتىسادىي ياردەمگە موھتاج بولغان كەمبەغەللەرگە ئايلاندۇرۇپ قويىدى.— فرانسىيىدە مەھرۇم قىلىش پۇتۇنلەي باشقا ئۇسۇل بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرۇلدى، لېكىن 1566-يىلىدىكى مولىن پەرمانى بىلەن 1656-يىلىدىكى پەرمان ئەنگلىيىنىڭ خەيرىيەت قانۇنىغا توغرا كېلىدۇ.

(198) روگېرس ئەپەندى شۇ ۋاقىتتا گەرچە پروتېستانت ئەنئەنىچىلىرىنىڭ يۇرتى بولغان ئوكسفورد ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ سىياسىي ئىقتىسادچى پروفېسسورى بولسىمۇ، لېكىن ئۇ ئۆزىنىڭ «ئەنگلىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك تارىخى ۋە باھا تارىخى»① دېگەن كىتابىنىڭ سۆز بېشىدا دىنىي ئىسلاھاتنىڭ خەلق ئاممىسىنى نامراتلاشتۇرۇۋەتكەنلىكىنى تەكىتلىدى.

① مۇشۇ تومنىڭ 1240-1249-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



يەنىلا جامائەت يەرلىرىنىڭ ئىگىلىرى ئىدى. 1750-يىلى بولسا ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان دېھقانلار يوقالدى،(199) 18-ئەسىرنىڭ كېيىنكى نەچچە ئون يىلىدا دېھقانلارنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى جامائەت يەرلىرىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ئىزلىرىمۇ قالمىدى. بىز بۇ يەردە يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابىنىڭساپ ئىقتىسادىي سەۋەبلىرى ئۈستىدە توختالمايمىز. بىز پەقەت بۇ ئىنقىلابنىڭ زورلۇق ۋاسىتىلىرىنى تەتقىق قىلىپ ئۆتىمىز.

ستيۇئارت خاندانلىقىنىڭ تىرىلىش ۋاقتىدا، يەر ئىگىلىرى قانۇن چىقىرىش يولى بىلەن بۇلاڭچىلىق قىلاتتى، بۇ بۇلاڭچىلىق قۇرۇقلۇقتا قانۇنىي رەسمىيەتسىزلا بىۋاسىتە ئورۇنلىناتتى. ئۇلار فېئوداللىق يەر تۈزۈمىنى بىكار قىلدى، يەنى يەردىن ئېلىنىدىغان دۆلەت بېجىنى ئېلىپ تاشلىدى، دۆلەتنىڭ بۇ زىيىنىنى دېھقانلارغا ۋە باشقا خەلق ئاممىسىغا سېلىق سېلىش ئارقىلىق «تولدۇردى»، ئۇلار يەر مۈلۈككە ھازىرقى زامانغا خاس خۇسۇسىي ئىگىدارچىلىقنى يولغا قويۇشنى تەلەپ قىلدى (ئۇلاردا يەر مۈلۈككە نىسبەتەن پەقەت فېئوداللىق ھوقۇقلا بار ئىدى)، ئاخىرىدا، ئۇلار مۇقىم ئولتۇراقلىشىش توغرىسىدىكى قانۇننى بۇيرۇق بىلەن مەجبۇرىي يولغا قويدى. ئەھۋال مۇناسىپ ھالدا ئۆزگەرتىلگەندى، تاتار بورىس گودۇنوۋنىڭ بۇيرۇقى رۇسسىيە دېھقانلىرىغا قانداق تەسىر

(199) ساففولكلىق بىر مۆتىۋەر زات يازغان «يېمەكلىكلەر باھاسىنىڭ ئۆرلەپ كەتكەنلىكى توغرىسىدا جانابى بانبۇرىغا خەت»نىڭ 1795-يىل ئىپسۋىچ نەشرى، 4-بەت. ھەتتا يەرنى كەڭ كۆلەمدە ئىجارىگە بېرىش تۈزۈمىنىڭ ئەشەددىي ھامىيسى، «نۆۋەتتىكى ئاشلىق باھاسى بىلەن دېھقانچىلىق مەيدانلىرى كۆلىمىنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتى ئۈستىدىكى تەتقىقات» (1773-يىل لوندون نەشرى، 139-بەت) دېگەن كىتابنىڭ ئاپتورى[ج.ئارباسنوت]مۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەن بىزنىڭ ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان دېھقانلىرىمىزنىڭ، يەنى ئەمەلىيەتتە مەملىكىتىمىزنىڭ مۇستەقىللىقىنى ساقلاپ كەلگەن بۇ كىشىلەرنىڭ يوقىلىپ كەتكەنلىكىدىن ئىنتايىن قايغۇرىمەن؛ ئۇلارنىڭ يەرلىرىنىڭ ھازىر مونوپول پومېشچىكلارنىڭ قولىدا ئىكەنلىكىنى ھەم ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلارغا ئىجارىگە بېرىلىۋاتقانلىقىنى، لېكىن بۇ يەرلەرنى ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلارنىڭ خۇددى ھەي دېسە لەۋەي دەپ تۇرىدىغان قول دېھقانلارغا ئوخشاش ئېغىر شەرتلەر بىلەن ئىجارىگە ئېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئېچىنىمەن.»

كۆرسەتكەن بولسا[468]، مەزكۇر قانۇنمۇ ئەنگلىيە دېھقانلىرىغا شۇنداق تەسىر كۆرسەتتى.

«شانلىق ئىنقىلاب»[469] پايدىخور پومېشچىكلار ۋە كاپىتالىستلارنى ئورانگىي ۋىلىيام III (200) بىلەن بىللە ھۆكۈمران ئورۇنغا چىقاردى. ئۇلار بىر يېڭى دەۋر ئېچىپ، دۆلەت يېرىگە قارىتىلغان بۇلاڭچىلىقنى ئىلگىرىكى چەكلىك دائىرىدىن زور دەرىجىدە كېڭەيتتى. بۇ يەرلەر ھەدىيە قىلىپ بېرىلدى، ئىنتايىن ئەرزان سېتىلدى، ياكى بىۋاسىتە تالان-تاراج قىلىش ئۇسۇلى بىلەن خۇسۇسىي يەرلەرگە قوشۇۋېتىلدى.(201) بۇلارنىڭ ھەممىسى قانۇن-قائىدىلەر پۈتۈنلەي بىر تەرەپتە قايرىلىپ قالغان شارائىتتا ئىشقا ئاشۇرۇلدى. مانا شۇنداق ئالدامچىلىق ئۇسۇل بىلەن قولغا كىرگۈزگەن دۆلەت يەرلىرى ۋە چېركاۋدىن تارتىۋېلىنغان يەرلەر جۇمھۇرىيەت ئىنقىلابى[470] دا يەنە قولدىن كەتمىگەچكە، ئۇ ھازىرقى ئەنگلىيە مۇشتۇمزورلار ھاكىمىيىتى ئاستىدىكى

(200) بۇ بۇرژۇئا قەھرىمانىنىڭ خۇسۇسىي ئەخلاقىنى تۆۋەندىكى پۈتۈك كۆرسىتىپ بېرىدۇ: «1695-يىلدا ئىرېلاندىيىنىڭ بىپايان يەرلىرى ئوركنېي خانىمغا ھەدىيە قىلىپ بېرىلگەن، بۇ پادىشاھ مېھىر-مۇھەببىتىنىڭ ۋە خانىمنىڭ تەسىرىنىڭ ئاشكارا ئىسپاتى… ئوركنېي خانىمنىڭ قەدىرلىك خىزمىتى ئېھتىمال، شەھۋانە كالپۇكنىڭ خىزمىتى بولسا كېرەك.» (ئەنگلىيە مۇزېيىدىكى سلون توپلىغان 4224-نومۇرلۇق قولىيازما، ئۇنىڭغا: «سومېرس، ھالىفاكس، ئوكسفورد ۋە كاتىپ ۋېرنون قاتارلىق كىشلەرنىڭ كىنەز شرېۋسبۇرىگە يازغان خېتىدە تەسۋىرلەنگەن پادىشاھ ۋىلىيام، ساندېرلاند قاتارلىق كىشلەرنىڭ مىجەزى ۋە قىلىقلىرى» دەپ ماۋزۇ قويۇلغان. ئۇنىڭدا مەخپىي خەۋەرلەر تولۇپ يېتىپتۇ.)

(201) «پادىشاھلىق يەرلەرنىڭ قانۇنسىزلىق بىلەن (بىر قىسمىنى سېتىش، بىر قىسمىنى ھەدىيە قىلىپ بېرىش ئارقىلىق) ئۆتكۈنۈپ بېرىلىشى ئەنگلىيە تارىخىدا شەرمەندە بىر بابنى تەشكىل قىلدى… دۆلەت ئۈچۈن چوڭ بىر ئالدامچىلىق بولدى.» (ف. ۋ. نېۋمان. «سىياسىي ئىقتىسادتىن لېكسىيىلەر» 1851-يىل، لوندون نەشرى، 129—130-بەتلەر)—[ھازىرقى ئەنگلىيە چوڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ يەرلەرنى قانداق قولغا كىرگۈزگەنلىكىگە دائىر مۇپەسسەل مەلۇمات، مەرتىۋىلىك بىر كىشى [ن. ھ. ئېۋانس] يازغان، 1879-يىلى لوندوندا نەشر قىلىنغان «بىزنىڭ كونا ئاقسۆڭەكلىرىمىز» دېگەن كىتابقا قاراڭ.— ف. ئې.]



ئاقسۆڭەكلەر سۇيۇرغاللىقىنىڭ ئاساسىنى تەشكىل قىلدى.(202) شەھەر ئاھالىسىدىن كېلىپ چىققان كاپىتالىستلار يەرنى ساپ تاۋارغا ئايلاندۇرۇش، يىرىك دېھقانچىلىق ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ كۆلىمىنى كېڭەيتىش، قانۇندا مۇھاپىزەت قىلىنمايدىغان پرولېتارلارنىڭ يېزىدىن ئېقىپ كېلىشىنى كۈچەيتىش ۋەھاكازالار ئۈچۈن، شۇنداق قىلىشقا ئىلھام بەرگەنىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، يېڭى يەر ئاقسۆڭەكلىرى يېڭى بانكا ماگناتلىرىنىڭ، يەنى ئەمدىلا تۇخۇمدىن چىققان پۇل مۇئامىلىسى ئاقسۆڭەكلىرىنىڭ ۋە شۇ چاغدا قوغدىنىش چېگرا بېجىنىڭ مەدەتكارلىقىغا تايانغان يىرىك قول سانائەت كارخانا ئىگىلىرىنىڭ تەبىئىي ئىتتىپاقچىسى ئىدى. ئەنگلىيە بۇرژۇئازىيىسى شۋېتسىيىنىڭ شەھەر ئاھالىلىرىگە ئوخشاش، ئۆز مەنپەئەتىنى قوغداپ توغرا قىلدى، بىراق شۋېتسىيە شەھەر ئاھالىلىرىنىڭ قىلغىنى ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىدى، يەنى ئۇلار ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي تىرىكى بولغان دېھقانلار بىلەن بىرلىشىۋېلىپ، پادىشاھنىڭ مۇشتۇمزورلار ھۆكۈمىتىنىڭ قولىدىن پادىشاھلىق يەرنى زورلۇق بىلەن قايتۇرۇۋېلىشنى (1604-يىلى باشلانغان، كېيىنرەك چارلېس X ۋە چارلېس XI زامانىدا يەنە داۋاملاشقان) قوللىدى.

جامائەت يېرى—بايا ئېيتقان دۆلەت يېرىگە پۈتۈنلەي ئوخشىمايدىغان يەر—فېئوداللىق تۈزۈمنىڭ ھىمايىسى ئاستىدا ساقلىنىپ قالغان قەدىمكى گېرمان تۈزۈمىدىكى يەر ئىدى. بىزگە مەلۇم، جامائەت يېرىنى زورلۇق بىلەن تارتىۋېلىشقا ياندىشىپ، كۆپىنچە چاغلاردا، يەرلەرنى يايلاققا ئايلاندۇرۇش ئەھۋاللىرى يۈز بەردى، بۇ ئىش 15-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا باشلىنىپ، 16-ئەسىردىمۇ داۋام قىلدى. بىراق، ئۇ ۋاقىتلاردا بۇ جەريان شەخسىي زورلۇق سۈپىتىدە داۋام قىلغانىدى،

(202) ئې. بېركنىڭ كىنەز بېتفورد جەمەتى توغرىسىدىكى كىتابچىسىغا قاراڭ.[471] «لىبرالىزم قۇشقىچى» جانابى جون روسسېل بۇ ئائىلىنىڭ ئەۋلادى.

قانۇنچىلىق بۇ زورلۇققا قارشى 150 يىل كۈرەش قىلىپمۇ قىلچە نەتىجە چىقىرالمىغانىدى. 18-ئەسىردىكى ئالغا بېسىش شۇ بولدىكى، گەرچە چوڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئۆز نۆۋىتىدە ئۆزىگە خاس بولغان خۇسۇسىي چارىلىرىنى(203) ئىشقا سالغان بولسىمۇ، قانۇننىڭ ئۆزى خەلق يېرىنى بۇلاشنىڭ قورالىغا ئايلىنىپ قالدى. بۇنداق بۇلاشنىڭ پارلامېنت شەكلى «جامائەت يەرلىرىنى قوتانلاش قانۇنى»دىن ئىبارەت، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇ پومېشچىكلارنىڭ خەلقنىڭ يېرىنى خۇسۇسىي مۈلۈك تەرىقىسىدە ئۆزلىرىگە ھەدىيە قىلدۇرۇشىغا ۋاستە بولۇپ بېرىدىغان قانۇن، خەلقنى تالان-تاراج قىلىدىغان قانۇندۇر. جامائەت يەرلىرىنى فېئوداللارنىڭ ئورنىنى ئالغان چوڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ خۇسۇسىي يېرى دەپ دەۋا قىلغۇچى جانابى ف. م. ئېدېن «جامائەت يەرلىرىنى قوتانلاش ئۈچۈن ئومۇمىي خاراكتېرلىك پارلامېنت پەرمانىنى تۈزۈپ چىقىش»نى تەلەپ قىلىپ، يەنى جامائەت يەرلىرىنى خۇسۇسىي يەرگە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن پارلامېنتنىڭ پەۋقۇلئاددە تەدبىر قوللىنىشى كېرەكلىكىنى ئېتىراپ قىلىپ، يەنە بىر تەرەپتىن، مەھرۇم قىلىنغان كەمبەغەللەرنىڭ «زىيان»لىرىنى قانۇنىي يول بىلەن «تۆلەپ بېرىش»نى تەلەپ قىلىپ، ئۆزىنىڭ ئاشۇنداق ساختا ئاساسلىرىنى ئۆزى رەت قىلىدۇ.(204)

ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان دېھقانلارنىڭ ئورنىنى ئىختىيارىي

(203) «ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى كەيپىدە تۇرىدىغان كەمبەغەل دېھقانلار چارۋا مال ياكى ئۆي قۇشلىرىنى باقسا ساگدىن يەم-بوغۇز ئوغرىلايدۇ، دېگەن باھانە بىلەن ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدىن باشقا ھېچقانداق جانىۋارلارنى ساقلىشىنى مەنئى قىلىدۇ. ئۇلار يەنە: ئەگەر كەيپىدە تۇرىدىغان كەمبەغەل دېھقانلارنى ئىشچان بولسۇن دېسەڭ، ئۇلارنى نامراتلىق ھالىتىدە تۇتۇپ تۇرۇشۇڭ كېرەك، دەيدۇ. ئەمەلىيەتتە ئىش شۇنداقكى، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئەنە شۇ ئۇسۇل بىلەن جامائەت يەرلىرىگە دائىر ھەممە ھوقۇقنى تارتىۋالىدۇ.» («بوز يەرلەرنى قوتانلاشنىڭ ئاقىۋىتى ئۈستىدىكى سىياسىي تەھلىل»، 1785-يىل لوندون نەشرى، 75-بەت).

(204) ئېدېن. «كەمبەغەلنىڭ ئەھۋالى»غا سۆز بېشى [17—19-بەتلەر].



ئىجارىكەشلەر، يەنى بىر يىللىق مۇددەت بىلەن يەر ئىجارىگە ئالغۇچى ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار، قۇللارغا ئوخشاش پۈتۈنلەي چوڭ پومېشچىكلارنىڭ ئىلكىدە بولغان كىشىلەر ئالغاندىن كېيىن، دۆلەت ئىلكىدىكى يەرلەرنىڭ تالان-تاراج قىلىنىشى، بولۇپمۇ جامائەت يەرلىرىنىڭ ئۈزلۈكسىز تۈردە بۇلاڭ-تالاڭ قىلىنىشى 18-ئەسىردە كاپىتال ئىجارە مەيدانلىرى (205) ياكى سودىگەرلەر ئىجارە مەيدانلىرى(206) دەپ ئاتالغان چوڭ ئىجارە مەيدانلىرىنىڭ كۆپىيىشىگە ھەمدە يېزا ئاھالىسىنىڭ پرولېتارىياتقا ئايلىنىشىغا، ئۇلارنىڭ «ئايرىلىپ» چىقىپ، سانائەت تەرەپكە ئۆتۈشىگە تۈرتكە بولدى.

لېكىن، 18-ئەسىرنىڭ كىشىلىرى خەلق بايلىقى بىلەن خەلق كەمبەغەللىكىنىڭ بىر ئىش ئىكەنلىكىنى 19-ئەسىرنىڭ كىشىلىرىدەك ئېنىق بىلمەيتتى. شۇ سەۋەبتىن، شۇ چاغدىكى ئىقتىسادىي ئەسەرلەردە «جامائەت يەرلىرىنى قوتانلاش» توغرىسىدا ئىنتايىن كەسكىن مۇنازىرە بولغانىدى. مەن قولۇمدىكى كۆپلىگەن ماتېرىياللار[472]دىن شۇ چاغدىكى ئەھۋالنى جانلىق چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغان بىرنەچچە ئابزاس سۆزنىلا كۆرسىتىپ ئۆتىمەن.

بىر يازغۇچى غەزەب بىلەن مۇنداق دەپ يازىدۇ:

«خاتفورد ۋىلايىتىنىڭ كۆپلىگەن چېركاۋ تەۋەلىرىدە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ھەربىرى 50—150 ئاكر كېلىدىغان 24 ئىجارە مەيدانى بىرلەشتۈرۈلۈپ ئۈچ ئىجارە مەيدانى قىلىنغان».(207)

(205) «Capital farms.» («ئۇن بىلەن ئاشلىقنىڭ قىممەتلىشىپ كېتىشى ھەققىدىكى ئىككى پارچە خەت»، بىر كارخانا ئىگىسىنىڭ ئەسىرى، 1767-يىل لوندون نەشرى، 19—20-بەتلەر).

(206) «Merchant–farms.» («نۆۋەتتە ئاشلىق باھاسىنىڭ ئۆرلەپ كېتىشىدىكى سەۋەبلەر توغرىسىدا»، 1767-يىل لوندون نەشرى، 111-بەت، ئىزاھ)، بۇ ئىمزاسىز ئېسىل ئەسەرنىڭ ئاپتورى پوپ ناسانىئېل فورستېر.

(207) توماس رايت. «چوڭ دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنىڭ مونوپولىيىسى توغرىسىدا ئوچۇق سۆزلەنگەن قىسقىچە نۇتۇق»، 1779-يىل نەشرى، 2—3-بەتلەر.

«نورتگېمپتون ۋىلايىتى بىلەن لېستېر ۋىلايىتىدە جامائەت يەرلىرىنى قوتانلىۋېلىش ئىنتايىن ئەۋج ئېلىپ كېتىپتۇ، يەر قوتانلاش ئارقىسىدا پەيدا بولغان يېڭى سۈيۈرغاللىقلارنىڭ كۆپ قىسمى يايلاققا ئايلاندۇرۇلۇپتۇ، نەتىجىدە نۇرغۇنلىغان سۈيۈرغاللىقلاردا، ئىلگىرى 1500 ئاكر يەر تېرىلىدىغان بولسا، ئەمدى 50 ئاكرغىمۇ يەتمەيدىكەن… ئىلگىرىكى ئۆيلەر، ئامبارلار، ئاتخانىلار ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنىڭ خارابىلىرى» بولسا ئىلگىرىكى ياشىغان ئاھالىدىن قالغان بىردىنبىر ئىز بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. «بەزى جايلاردا، يۈز ئۆي ۋە ئائىلە ئازىيىپ… سەككىز ياكى ئون ئۆيگە چۈشۈپ قالغان… تېخى 15—20 يىل ئىلگىرىلا يەر قوتانلاش باشلانغان چېركاۋ تەۋەلىرىنىڭ كۆپىنچىسىدە، يەر ئىگىلىرىنىڭ سانى ئىلگىرى ئوچۇق يەرلەردە تېرىقچىلىق قىلىپ كەلگەن يەر ئىگىلىرىنىڭ سانىدىن ناھايىتى ئاز بولغان. شۇنداق ئەھۋالمۇ كۆپ ئۇچرايدۇكى، يېقىندىلا قوتانلانغان چوڭ-چوڭ سۈيۈرغاللىقلارنى 4—5 باي چارۋىدار يۇتۇۋالغان، بۇ يەرلەر ئىلگىرى 20—30 ئىجارىكەش دېھقان ۋە شۇنچىلىك ساندىكى كىچىكرەك مۈلۈكدارلار ھەم باشقا ئاھالىلەرنىڭ قولىدا ئىدى. بۇ كىشىلەر ۋە ئۇلارنىڭ ئائىلە تەۋەلىرى ئۆزى ئىگىدارچىلىق قىلىپ كېلىۋاتقان يەرلەردىن ھەيدەپ چىقىرىلغان، شۇ قاتاردا، ئۇلارغا ئىشلەپ كۈن كەچۈرۈپ كەلگەن بىرمۇنچە ئائىلىلەرمۇ ھەيدەپ چىقىرىلغان.»(208)

پومېشچىكلار يەر قوتانلاش باھانىسى بىلەن ئەتراپىدىكى بوز يەرلەرنىلا ئەمەس، بەلكى كۆپىنچە، شەخسلەر جامائەدىن مەلۇم مىقداردا ھەق تۆلەش يولى بىلەن ئىجارىگە ئېلىپ تېرىۋاتقان يەرلەرنى ۋە ئورتاق تېرىلىۋاتقان يەرلەرنىمۇ ئىگىلىۋالغان.

«مەن بۇنىڭدا ئوچۇق يەرلەرنىڭ ۋە تېرىلغۇ يەرلەرنىڭ قوتانلانغانلىقى توغرىسىدا سۆزلەۋاتىمەن. ھەتتا يەر قوتانلاشنى ئاقلاۋاتقان يازغۇچىلارمۇ يەر قوتانلاشنىڭ چوڭ ئىجارە مەيدانلىرىنىڭ مونوپولىيىلىك ئورنىنى كۈچەيتكەنلىكىنى، تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرگەنلىكىنى، ئاھالىنى ئازايتىۋەتكەنلىكىنى… ھەتتا بوز يەرلەرنىڭ ھازىرقىدەك قوتانلىنىشىمۇ كەمبەغەللەرنى تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمىدىن مەھرۇم قىلغانلىقىنى ۋە ئەسلىدە ناھايىتى چوڭ بولغان ئىجارە مەيدانلىرىنى تېخىمۇ كېڭەيتىۋەتكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلماقتا.»(209)

---

(208) پوپ ئاددىڭتوننىڭ «يەر قوتانلاشنى قوللاش ۋە ئۇنىڭغا قارشى تۇرۇشنىڭ ئاساسلىرى ئۈستىدە مۇھاكىمە» دېگەن كىتابىنىڭ بىرقانچە يېرىگە قاراڭ، 1772-يىل لوندون نەشرى، 37—43-بەتلەر.

(209) دوكتور ر. پرايس. «قەرزگە ۋارىسلىق قىلىشقا باھا»، ۋ. مورگان تارقاتقان، 1803-يىل لوندون نەشرى، 2-توم 155—156-بەتلەر. فورستېر، ئاددىڭتون، كېنت، پرايس ۋە جامېس



دوكتور پرايس مۇنداق دەيدۇ:

«ئەگەر يەر ئاز ساندىكى چوڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ قولىغا كىرىپ قالسا، ئۇ ھالدا، ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار (ئىلگىرى ئۇ «ئۆزلىرى تېرىيدىغان يەردىن ئېلىنىدىغان مەھسۇلاتقا ۋە جامائەت يېرىدە بېقىلىدىغان قوي، ئۆي قۇشى، چوشقا قاتارلىقلارغا تايىنىپ ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئائىلىرىنىڭ تۇرمۇشىنى قامدايدىغان، شۇڭا تىرىكچىلىك ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا ئانچىمۇ ھاجىتى چۈشمەيدىغان نۇرغۇنلىغان ئۇششاق يەر ئىگىلىرىنى ۋە ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار»نى كۆزدە تۇتقان) باشقىلارغا ئىشلىمىسە تۇرمۇشىنى قامدىيالمايدىغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۆزلىرىگە كېرەكلىك ھەممە نەرسىنى بازاردىن سېتىۋالىدىغان بولۇپ قالىدۇ… ئېھتىمال، ئەمگەك كۆپىيىدۇ، چۈنكى ئەمگەككە زورلاش تېخىمۇ كۆپىيىدۇ… شەھەرلەر ۋە قول سانائەت كارخانىلىرى بارغانسېرى كېڭىيىدۇ، چۈنكى ئىش ئىزدەپ يۈرگەن تېخىمۇ كۆپ ئادەملەر ئۇ يەرلەرگە بېرىشقا مەجبۇر قىلىنىدۇ. مانا بۇ—ئىجارە مەيدانلىرىنىڭ كېڭىيىشى مۇقەررەر تەسىر كۆرسىتىدىغان يول، شۇنداقلا ئۇ كۆپ يىللاردىن بۇيان بۇ پادىشاھلىقتا ئەمەلىيەتتە تەسىر كۆرسىتىپ كېلىۋاتقان يول.»(210)

ئۇ يەر قوتانلاشنىڭ ئومۇمىي نەتىجىلىرىنى تۆۋەندىكىچە يىغىنچاقلايدۇ:

«ئومۇمەن ئالغاندا، خەلقنىڭ تۆۋەن قاتلاملىرىنىڭ ئەھۋالى ھەممە جەھەتتىن دېگۈدەك يامانلاشتى، ئۇششاق يەر ئىگىلىرى ۋە ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانلار مەدىكارلىق ۋە ياللانمىلىق ئورنىغا چۈشۈپ قالدى؛ شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئۇلارنىڭ شۇ ئەھۋالدا تىرىكچىلىك قىلىشى تېخىمۇ قىيىن بولۇپ قالدى. »(211)

---

ئاندېرسوننىڭ ئەسەرلىرىنى ئوقۇپ چىققانلار ھەم ئۇلارنى ماك كوللۇخ تۈزگەن «سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر ئەسەرلەر» (1845-يىل لوندون نەشرى) دېگەن كىتابلار تىزىملىكىدىكى خۇشامەتچىلىكتە ئۇچىغا چىققان تېتقىسز گەپلىرى بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرۈڭلار.

(210) دوكتور ر. پرايس. «قەرزگە ۋارىسلىق قىلىشقا باھا»، 2-توم 147—148-بەتلەر.

(211) دوكتور ر. پرايس. «قەرزگە ۋارىسلىق قىلىشقا باھا»، 2-توم 159—160-بەتلەر. بۇ بىزگە قەدىمكى رىمنى ئەسلىتىدۇ. «بايلار تەقسىم قىلىنمىغان يەرلەرنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىگىلىۋالدى. ئۇلار شۇ ۋاقىتتىكى ۋەزىيەتكە ئاساسەن، بۇ يەرلەرنىڭ قايتىدىن

راست، جامائەت يەرلىرىنىڭ تالان-تاراج قىلىنىشى ۋە شۇنىڭغا ياندىشىپ كەلگەن يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىغا ئىنتايىن قاتتىق تەسىر كۆرسەتتى، ئېدېننىڭ ئۆز سۆزىگە قارىغاندا، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى 1765—1780ـ يىللىرى ئەڭ تۆۋەن دەرىجىدىنمۇ تۆۋەنلەپ كېتىشكە باشلىغان، شۇڭا ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنى ھۆكۈمەتنىڭ خەيرىيەت خىراجىتىدىن تولدۇرۇپ تۇرۇشقا توغرا كەلگەن. ئۇ، ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى «مۇتلەق زۆرۈر تۇرمۇش ئېھتىياجىنىلا قامداشقا يېتەتتى»، دەيدۇ.

ئەمدى بىز يەر قوتانلاشنىڭ ھىمايىچىسى دوكتور پرايسنىڭ مۇخالىپى بولغان بىر كىشىنىڭ پىكرىگە قۇلاق سالايلى.

«كىشلەرنىڭ ئەمدى ئۇچۇق يەرلەردە ئۆز ئەمگىكىنى ئىسراپ قىلمايدىغان بولۇپ قالغانلىقىغا قاراپ، ئاھالە كېمىيىپ كەتتى، دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىش توغرا ئەمەس… ئەگەر ئۇششاق

تارتىۋېلىنمايدىغانلىقىغا ئىشەندى، شۇڭا ئۇپچۇرىسىدىكى كەمبەغەللەرنىڭ يەرلىرىنىڭ بىر قىسمىنى ئۇلارنىڭ رازىلىقى بىلەن سېتىۋالدى، بىر قىسمىنى بولسا زورلۇق بىلەن تارتىۋالدى، شۇنداق قىلىپ، ئۇلار ئەمدى پارچە يەرلەرنى ئەمەس، بەلكى كەڭ يەرلەرنى تېرىيدىغان بولدى. شۇ چاغدا ئۇلار دېھقانچىلىق ۋە چارۋىچىلىق ئىشلىرىدا قۇللارنى ئىشلىتەتتى، چۈنكى ھۆرلەر ھەربىي خىزمەتكە ئېلىنغانلىقتىن، ئۇلار ئۇچۇن ئىشلەپ بېرەلمەيتتى. قۇلغا ئىگە بولۇشنىڭ ئۇلار ئۇچۇن يەنە شۇنداق چوڭ پايدىسى بار ئىدىكى، قۇللار ھەربىي خىزمەت ئۆتىمىگەنلىكتىن، بىمالال بالا تېپىپ، كۆپ باللىق بولىۋېرەتتى. شۇنداق قىلىپ، كۈچلۈكلەر پۈتۈن بايلىقنى ئىگىلىۋالدى، پۈتۈن مەملىكەتنىڭ ھەممە يېرى قۇلغا تولۇپ كەتتى. بىراق ئىتالىيانلار بولسا نامراتلىق، باج-سېلىق ۋە ھەربىي خىزمەتنىڭ ئازابىدىن بارلىبارا كېمىيىپ كەتتى. تىنچلىق دەۋرى كەلگەندە، ئۇلار يەنە پۈتۈن ئىشسىزلىق ئازابىغا ئۇچرايتتى، چۈنكى يەرلەرگە بايلار ئىگىدارچىلىق قىلاتتى ھەم تېرىقچىلىقتا ھۆرلەرنى ئەمەس، بەلكى قۇللارنى ئىشلىتەتتى.» (ئاپپىئان «رىمدىكى ئىچكى ئۇرۇش»، 1ـ توم 7ـ بەت) بۇ يەردە ئېيتىلغانلار لىتسىنىي قانۇنى[473] ئېلان قىلىنىشتىن ئىلگىرىكى دەۋرگە تەئەللۇق ئەھۋالدۇر. ھەربىي خىزمەت رىم پېقىرلىرىنىڭ زاۋالغا يۈز تۇتۇشىنى زور دەرىجىدە تېزلەتتى، ھەربىي خىزمەتمۇ بۇيۇك چارلىزنىڭ ئەركىن نېمىس دېھقانلىرىنىڭ بېقىندا دېھقانلارغا ۋە يانچىلارغا ئايلىنىشىنى زور كۈچ بىلەن ئىلگىرى سۈرۈشىدىكى ئاساسىي ۋاستە بولدى.



دېھقانلار باشقىلار ئۈچۈن ئىشلەشكە مەجبۇر بولغان ئادەملەرگە ئايلاندۇرۇلغاندىن كېيىن تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ئىشقا سېلىشقا ئىمكانىيەت تۇغۇلغان بولسا، ئۇ خەلق «بۇنداق ئۆزگىرىشنى باشتىن كەچۈرۈپ بولغان دېھقانلار ئەلۋەتتە بۇ خەلق جۈملىسىگە كىرمەيدۇ»نىڭ كۆتۈلۈشكە تېگىشلىك مەنپەئىتى… ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرلەشكەن ئەمگىكى بىرەر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانىدا ئىشلىتىلىدىغان بولسا، مەھسۇلات تېخىمۇ كۆپ بولىدۇ؛ ئۇنداقتا كارخانا قول سانائىتى ئۈچۈن قوشۇمچە مەھسۇلات ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن مەملىكەتنىڭ ئالتۇن كانلىرىدىن بىرى بولغان كارخانا قول سانائىتى ـ ئىشلەپچىقىرىلغان ئاشلىق مىقدارىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ مۇناسىپ ھالدا كۆپىيىدۇ.»(212)

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاساسىنى قۇرۇشقا كېرەكلا بولسا، سىياسىي ئىقتىسادچىلار «مۇقەددەس ئىگىدارچىلىق»قا قىلىنغان ئەڭ نومۇسسىز ھاقارەتكە ۋە شەخسكە قىلىنغان ئەڭ قوپال زورلۇققا ستوئىكلارچە[474] خاتىرجەملىك بىلەن قارايدۇ. تورىچىلار پارتىيىسىنىڭ تۈسىنى ئالغان «مېھرىبان» جانابى ف. م. ئېدېن بۇنىڭ بىر مىسالى. 15ـ ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30 نەچچە يىلىدىن 18ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرىغىچە، خەلقنى زورلۇق بىلەن مەھرۇم قىلىش بىلەن بىللە خەلققە قىلىنغان بىر قاتار بۇلاڭچىلىق، ۋەھشىيلىكلەر ۋە جەۋر-زۇلۇملار ئېدېننى تۆۋەندىكىدەك «كۆڭۈلدىكىدەك» خۇلاسىگە ئېلىپ كەلدى:

«تېرىلغۇ يەر بىلەن يايلاق ئوتتۇرىسىدا مۇۋاپىق نىسبەت بەلگىلەش زۆرۈر ئىدى. پۈتۈن 14ـ ئەسىردە ۋە 15ـ ئەسىرنىڭ كۆپ قىسمىدا، ئىككى، ئۈچ ھەتتا تۆت ئاكر تېرىلغۇ يەرگە ئاران بىر ئاكر يايلاق توغرا كېلەتتى. 16ـ ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا بۇ نىسبەت ئۆزگىرىپ، ئۈچ ئاكر يايلاققا

(212) [ج. ئاربۇتنوت] «نۆۋەتتىكى ئاشلىق باھاسى بىلەن دېھقانچىلىق مەيدانلىرى كۆلىمىنىڭ مۇناسىۋىتى توغرىسىدا تەتقىقات» 124ـ، 125ـ، 128ـ، 129ـ بەتلەر. بىز تۆۋەندە شۇنىڭغا ئوخشايدىغان، لېكىن خاھىشى قارىمۇ قارشى بولغان مۇنداق سۆزنى ئۇچرىتىمىز: «ئەمگەكچىلەر ئۆز ئۆيلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغان ۋە ئىش ئىزلەپ شەھەرلەرگە بېرىشقا مەجبۇر بولغان؛ لېكىن بۇنىڭ بىلەن تېخىمۇ كۆپ قوشۇمچە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلغان، كاپىتالمۇ شۇ تەرىقىدە ئۆسۈپ بارغان». ([ر. ب. سىلىي] «دۆلەتتىكى خەۋپ»، 1843ـ يىل لوندون 2ـ نەشرى، 14ـ بەت.)

ئىككى ئاكر تېرىلغۇ يەر، كېيىنرەك ئىككى ئاكر يايلاقتا بىر ئاكر تېرىلغۇ يەر توغرا كېلىدىغان بولدى، ئاخىر بېرىپ، ئۈچ ئاكر يايلاقتا بىر ئاكر تېرىلغۇ يەر توغرا كېلىدىغان مۇۋاپىق نىسبەتكە يەتتى.»

19-ئەسىرگە كەلگەندە، كىشىلەر تەبىئىي ھالدا ھەتتا دېھقانلار بىلەن جامائەت يېرى ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىنىمۇ ئۇنتۇپ قالدى. يېقىنقى ۋاقىتلاردىكىسىنى سۆزلەپ ئولتۇرۇشنىڭ تېخىمۇ ھاجىتى يوق؛ يېزا ئاھالىسى 1801-يىلدىن 1831-يىلغىچە ئۆزىدىن تارتقۇزۇپ قويغان ۋە پومېشچىكلار پارلامېنت ئارقىلىق پومېشچىكلارغا ھەدىيە قىلغان 3 مىليون 511 مىڭ 770 ئاكر جامائەت يېرى ئۈچۈن بىرەر تىيىن ھەق ئالغانمىدى؟①

ناھايەت، دېھقانلارنى يېرىدىن ئاخىرقى قېتىم كەڭ كۆلەمدە مەھرۇم قىلىش جەريانى ئاتالمىش Clearing of Estates (سۈيۈرغالنى تازىلاش، ئەمەلىيەتتە ئادەملەرنى سۈيۈرغالدىن تازىلاپ چىقىرىش)تىن ئىبارەت بولدى. «تازىلاش—» ئەنگلىيىنىڭ يۇقىرىدا ئېيتىلغان بارلىق مەھرۇم قىلىش ئۇسۇلىنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسى. بىز يۇقىرىدا ھازىرقى ئەھۋال توغرىسىدا توختالغاندا كۆرۈپ ئۆتتۇق، تازىلايدىغان مۇستەقىل دېھقان قالمىغاچقا، ئەمدى ئىش كىچىك ئۆيلەرنى «تازىلاش»قىچە بېرىپ يەتتى، نەتىجىدە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى ئۆزلىرى ئىشلەۋاتقان يەردە ھەتتا زۆرۈر بولغان تۇرار جايمۇ تاپالماي قالدى. بىز ھازىرقى زامان رومانلىرىدا جەننەت دەپ تەسۋىرلەنگەن شوتلاندىيە ئېگىزلىكىگە نەزەر سالىدىغانلا بولساق، «سۈيۈرغالنى تازىلاش»نىڭ ھەقىقىي مەنىسىنى بىلىۋالالايمىز. ئۇ يەردە بۇ جەريان ئۆزىنىڭ سىستېمىلىقلىقى، غايەت زور دائىرىدە بىردىنلا ئورۇنلانغانلىقى (ئىرېلاندىيىدە پومېشچىكلار بىرنەچچە يېزىنى بىرلا ۋاقىتتا تازىلىۋەتكەن؛ شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدە بولسا كۆلىمى

① مۇشۇ تومنىڭ 1239-1305-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



گېرمانىيىنىڭ بىرنەچچە بەگلىكىگە تەڭ كېلىدىغان يەر بىراقلا تازىلىنىۋېتىلگەن)، ئۇنىڭدىن قالسا، تارتىۋېلىنغان يەر ئىگىدارلىقىنىڭ ئالاھىدە شەكىلدە بولغانلىقى بىلەنمۇ خاراكتېرلىنەتتى.

شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىكى كېلتلار ئۆزى ئولتۇرغان يەرگە ئىگىدارلىق قىلىپ تۇرغۇچى كلانلاردىن① ئىبارەت ئىدى. ئەنگلىيە ئايال پادىشاھى نامدا پۈتۈن مەملىكەت زېمىنىنىڭ ئىگىسى بولغانغا ئوخشاش، كلان ۋەكىلى، يەنى ئۇنىڭ باشلىقى ياكى «كاتتىلىرى» ئاشۇ يەرنىڭ ئاتاقتىكى ئىگىسى ئىدى. ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى بۇ «كاتتىلار» ئوتتۇرىسىدىكى ئىچكى ئۇرۇشلارنى مۇۋەپپەقىيەتلىك باستۇرغان، ئۇلارنىڭ شوتلاندىيە ئويمانلىقىغا قىلىپ كەلگەن ئۈزلۈكسىز تاجاۋۇزىنى توسقان بولسىمۇ، لېكىن كلانلارنىڭ باشلىقلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئەسلىدىكى بۇلاڭچىلىقلىرىدىن قىلچە ۋاز كەچمىدى؛ ئۇلار پەقەت بۇنىڭ شەكلىنىلا ئۆزگەرتتى، خالاس. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئابرۇيىغا تايىنىپ، ئۆزلىرىنىڭ ئاتاقتىكى ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىنى خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك ھوقۇقىغا ئايلاندۇردى، ئۇلار كلان ئەزالىرىنىڭ قارشىلىقىغا ئۇچرىغانلىقتىن، كلان ئەزالىرىنى ئوچۇقتىن-ئوچۇق زورلۇق بىلەن ھەيدىۋېتىشنى قارار قىلدى. پروفېسسور نيۇمان مۇنداق دەيدۇ:

«ئەنگلىيە پادىشاھى خۇددى شۇنداق ھوقۇققا ئىگە بولۇۋالغاندەك، ئۆز پۇقرالىرىنى دېڭىزغا ھەيدىۋېتىشى مۇمكىن ئىدى.»(213)

شوتلاندىيىدە تەخت تاماخورلىرىنىڭ ھىمايىچىلىرى قوزغىغان ئەڭ ئاخىرقى قوراللىق قوزغىلاڭدىن[475] كېيىن باشلانغان بۇ ئىنقىلابنىڭ

(213) ف. ۋ. نيۇمان. «سىياسىي ئىقتىسادتىن لېكسىيىلەر»، 1851-يىل، لوندون نەشرى، 132-بەت.

(1) يەنى ئۇرۇقداشلىق. — تۈزگۈچىدىن

دەسلەپكى باسقۇچلىرىنى بىز جانابى جامېس ستيۇئارت(214) بىلەن جامېس ئاندېرسون(215) ئەسەرلىرىدىن كۆرۈۋالالايمىز. 18ـئەسىردە، يەردىن ھەيدەپ چىقىرىلغان گېللارنى[477] گلاسگو ۋە باشقا سانائەت شەھەرلىرىگە زورلۇق بىلەن ئاپىرىۋېتىش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ مۇھاجىر بولۇپ چەت ئەلگە كېتىشىمۇ مەنئى قىلىنغان ئىدى.(216) 19ـئەسىردە ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان ئۇسۇلغا(217) كەلسەك، بۇنىڭغا كىنەز ساتېرلاند خانىمنىڭ «تازىلاش»لىرىنى مىسال كەلتۈرۈش كۇپايە. ئىقتىسادىي پەندىن خەۋىرى بار بۇ خانىم ھوقۇق تۇتۇشى بىلەنلا، ئىقتىسادىي جەھەتتىن تەلتۆكۈس داۋالاش ئېلىپ بېرىشنى ھەم پۈتۈن ۋىلايەتنى—ۋىلايەتتىكى

(214) ستيۇئارت مۇنداق دەيدۇ: «بۇ يەرلەردىن ئېلىنىدىغان ئىجارە (بۇ تۇكسمىنلار[476] كلانلار باشلىقىغا تۆلەيدىغان تارتۇق-سېلىقنى خاتا ھالدا ئىقتىسادىي كاتېگورىيە قىلىپ كۆرسىتىدۇ) شۇ يەرلەرنىڭ كۆلىمىگە قارىغاندا ئىنتايىن ئاز؛ بىراق ئىجارە مەيدانلىرى باققان ئادەمنىڭ سانىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسەك، شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىكى بىر پارچە يەرنىڭ ئەڭ مۇنبەت رايونلاردىكى ئوخشاش قىممەتكە ئىگە يەرلەرگە قارىغاندا ئون ھەسسە كۆپ ئادەمنى باققانلىقىنى بايقىشىڭ مۇمكىن.» (جامېس ستيۇئارت. «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى ئۈستىدىكى تەتقىقات»، 1767ـيىل، لوندون نەشرى، 1ـتوم، 16ـباب، 104ـبەت).

(215) جامېس ئاندېرسون. «مىللەتنىڭ ئىگىلىك تىكلەش روھىنى قوزغىتىش تەدبىرلىرى توغرىسىدا»، 1777ـيىل ئېدىنبۇرگ نەشرى.

(216) 1860ـيىلى زورلۇق بىلەن مەھرۇم قىلىنغانلار تۈرلۈك يالغان-ياۋىداق ۋەدىلەر بىلەن كانادانغا ئاپىرىپ قويۇلغانىدى. بۇلارنىڭ بەزىلىرى تاغلارغا ۋە قوشنا ئاراللارغا قاچقان. ساقچىلار تۇتۇش ئۈچۈن قوغلاپ كەلگەندە، ئۇلار ساقچىلار بىلەن ئېلىشىپ، قېچىپ كەتكەن.

(217) ئا. سمىتنىڭ ئىزاھچىسى بۇكانان 1814ـيىلى مۇنداق دەپ يازغانىدى: «شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىكى جايلاردا كونا ئىگىدارلىق ھالىتى زورلۇق كۈچ تەرىپىدىن كۈندىن-كۈنگە ۋەيران قىلىنماقتا… پومېشچىكلار ئاتا مىراس ئىجارىكەشلەر (بۇ كاتېگورىيە بۇ يەردىمۇ خاتا ئىشلىتىلگەن)گە ئېتىبار بەرمەستىن، يەرلەرنى ئەڭ كۆپ ھەق تۆلىگەنلەرگە بەرگەن، ئەگەر بۇ ئىجارىكەشلەر ئىسلاھاتچى بولسا، ئۇ دەرھال يېڭى تېرىلغۇ تۈزۈمىنى قوللانغان بولاتتى. ئىلگىرى ئۇششاق دېھقانلار جايلاشقان يەرلەردە، يەردىن چىقىدىغان مەھسۇلاتقا لايىق ئادەم جايلاشقان ئىدى؛ تېرىلغۇ ئىشلىرى ئىسلاھ قىلىنغان ۋە يەر ئىجارىسى ئاشقان يېڭى تۈزۈمدە، كىشىلەر ئىلاج بار كەمرەك چىقىم قىلىپ، كۆپرەك ھوسۇل ئېلىشقا تىرىشقان، شۇڭا، كېرەكسىز بولۇپ قالغان



ئاھالە ئىلگىرىكىگە ئوخشاش چارىلەر بىلەن 15 مىڭغا چۈشۈرۈلگەن ئىدى—يايلاقتا ئايلاندۇرۇشنى قارار قىلدى. 1811ـيىلدىن 1820ـيىلغىچە، بۇ 15 مىڭ ئاھالە—ئۈچ مىڭچە ئائىلە كەينى-كەينىدىن قوغلىۋېتىلدى ۋە يوقىتىلدى. ئۇلارنىڭ ھەممە يېزىلىرى ۋەيران قىلىندى ۋە كۆيدۈرۈۋېتىلدى، ئۇلارنىڭ ھەممە يەرلىرى يايلاقتا ئايلاندۇرۇلدى. برىتانىيە ئەسكەرلىرى بۇيرۇققا بىنائەن ۋەزىپە ئىجرا قىلغاندا، يەرلىك ئاھالە بىلەن توقۇنۇشۇپ قالدى. بىر موماي ئۆز ئۆيىنى تاشلاپ كېتىشتىن باش تارتقانلىقى ئۈچۈن ئۆيىنىڭ ئىچىدىلا كۆيدۈرۈۋېتىلدى. بۇ خانىم ئاشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق، قەدىمدىن بۇيان كلانلارغا مەنسۇپ بولۇپ كەلگەن 794 مىڭ ئاكر يەرنى ئۆز مۈلكى قىلىۋالدى. ئۇ ئۆز يەرلىرىدىن ھەيدەلگەن ئاھالىلەرگە دېڭىز بويىدىن ھەربىر ئائىلىگە ئىككى ئاكر ھېسابىدا 6 مىڭ ئاكر چامىسىدا يەر ئاجرىتىپ بەردى. بۇ 6 مىڭ ئاكر يەر ئەزەلدىن تارتىپ بوز يەر بولۇپ، ئىگىلىرىگە ھېچقانداق دارامەت بەرمەيتتى. بۇ كىنەز خانىم شۇنچىلىك كەڭ قورساقلىق قىلدىكى، نەچچە يۈز يىللاردىن بۇيان ئۆز جەمەتى ئۈچۈن قان تۆكۈپ كەلگەن كلان ئەزالىرىغا بۇ بوز يەرلەرنىڭ ھەربىر ئاكرىنى ئوتتۇرا

كىشىلەرنىڭ ھەممىسى قوغلىۋېتىلگەن… ئۆز يۇرتىدىن قوغلانغان كىشىلەر تىرىكچىلىك يولى ئىزدەپ سانائەت شەھەرلىرىگە كەتكەن…» (داۋىد بۇكانان. «ئا. سمىتنىڭ ‹خەلق بايلىقى نەزەرىيىسى توغرىسىدا›»: 1814ـيىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 4ـتوم، 144ـبەت) «شوتلاندىيە ئاقسۆڭەكلىرى دېھقانلارنىڭ ئائىلىلىرىنى خۇددى ياۋا ئوتلارنى يۇلۇپ تاشلىغاندەك تالان-تاراج قىلغان، يېزىلار ۋە ئۇنىڭ ئاھالىلىرىگە خۇددى ھىندىئانلار ۋەھشىي ھايۋانلارنىڭ ئۇۋىسىدىن ئۆچ ئالغاندەك مۇئامىلە قىلغان… ئادەم ئۆزىنى بىرەر قوينىڭ يۇڭىغا ياكى بىرەر قوينىڭ پۇتىغا ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئەرزان نەرسىگە ساتقان… موڭغۇللار جۇڭگونىڭ شىمالىي ئۆلكىلىرىگە بېسىپ كىرگەندە، ئۇ يەردىكى ئاھالىلەرنى يوقىتىۋېتىش ۋە ئۇلارنىڭ يەرلىرىنى يايلاقتا ئايلاندۇرۇش ئۈستىدە مەسلىھەتلەشكەن. شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىكى نۇرغۇن پومېشچىكلار بۇ لايىھىنى ئۆز زېمىنىدا ئۆز قېرىنداشلىرىغا قارىتا ئەمەلگە ئاشۇرغان.» (گېئورگې ئېنسور. «ھەرقايسى مەملىكەت ئاھالىلىرى ئۈستىدىكى تەتقىقات»، 1818ـيىل لوندون نەشرى، 215—216ـبەتلەر)

ھېساب بىلەن 2 شىللىڭ 6 پېنستىن ئىجارىگە بەردى. ئۇ كىلانلاردىن تارتىۋالغان ھەممە يەرنى مال باقىدىغان 29 چوڭ ئىجارە مەيدانىغا بۆلدى، مال باقىدىغان ھەربىر ئىجارە مەيدانىدا بىردىن ئائىلە تۇرغۇزدى، بۇلارنىڭ كۆپچىلىكى ئەنگلىيىلىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ياللانما دېھقانلىرى ئىدى. 1820ـيىلىغا كەلگەندە، 15 مىڭ گېلنىڭ ئورنىنى 131 مىڭ تۇياق قوي ئىگىلىدى. دېڭىز بويىغا ھەيدەلگەن يەرلىك ئاھالىلەرنىڭ بىر قىسمى بېلىقچىلىق بىلەن كۈن كەچۈرۈشكە ھەرىكەت قىلىپ كۆردى. ئۇلار ھەم سۇدا، ھەم قۇرۇقلۇقتا ياشايدىغان جانىۋارلارغا ئايلاندى، بىر ئىنگلىز يازغۇچىسىنىڭ سۆزى بىلەن ئېيتقاندا، ئۇلار تىرىكچىلىكنىڭ يېرىمىنى قۇرۇقلۇقتا، يېرىمىنى سۇدا ئۆتكۈزەتتى، لېكىن بۇ ئىككى خىل تىرىكچىلىك قوشۇلۇپمۇ ئۇلارنى توق تۇرمۇشقا ئىگە قىلالمىدى.(218)

بىراق، سەممىي گېللار كىلانلارنىڭ «كاتتىلىرى»غا تاغلىق رومانتىكلارچە چوقۇنغانلىقى ئۈچۈن، تېخىمۇ قاتتىق ئازابدىئوقۇبەتكە دۇچار بولدى. «كاتتىلار»نىڭ بۇرنىغا بېلىق ھىدى پۇراپ قالدى. ئۇلار بۇنىڭدىن بىرەر پايدىلىق نەرسىنىڭ بارلىقىنى بىلىپ قالدى-دە، شۇنىڭ بىلەن دېڭىز بويىدىكى جايلارنى لوندوندىكى چوڭ بېلىق سودىگەرلىرىگە

(218) ھازىرقى كىنەز ساتېرلاند خانىم ئامېرىكا جۇمھۇرىيىتىدىكى قۇل نېگىرلارغا خەيرىخاھلىقىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن، «توم تاغىنىڭ ئۆيى»نىڭ ئاپتورى بېچېر ستوۋې خانىمنى لوندوندا داغدۇغىلىق قارشى ئالغاندا، — جەنۇب بىلەن شىمال ئۇرۇشى[8] مەزگىلىدە، باشقا ئاقسۆڭەك خېنىملارغا ئوخشاش، ئۇ ئۆزىنىڭ ئەنە شۇ خەيرىخاھلىقىنى ئاگاھلىق ھالدا يادىدىن چىقىرىۋەتكەنىدى، ئۇ چاغدا بارلىق «ئالىيجاناب» ئىنگلىزلارنىڭ يۈرىكى قۇلدارلارغا خەيرىخاھلىق قىلاتتى، — مەن «نيۇيورك مۇنبىرى» گېزىتىدە ساتېرلاندنىڭ قۇللىرىنىڭ ئەھۋالىنى تەسۋىرلىگەنىدىم.[478] (كارېي 1853ـيىلى فىلادېلفىيىدە نەشر قىلىنغان «قۇل سودىسى» دېگەن كىتابىنىڭ 202—203ـبەتلىرىدە مېنىڭ ماقالەمنىڭ بىر قىسمىنى دەلىل كەلتۈرگەن.) مېنىڭ ماقالەم شوتلاندىيىدە چىقىدىغان گېزىتلەرنىڭ بىرىدە كۆچۈرۈپ بېسىلغان ھەم بۇ گېزىت بىلەن ساتېرلاندنىڭ خوشامەتچىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى قاتتىق مۇنازىرىگە سەۋەب بولغانىدى.



ئىجارىگە بەردى. گېللار يەنە ھەيدەپ چىقىرىلدى.(219)

ناھايەت، قوي باقىدىغان يايلاقلارنىڭ بىر قىسمى ئوۋچىلىق مەيدانىغا ئايلاندۇرۇلدى. كۆپچىلىككە مەلۇمكى، ئەنگلىيىدە ھەقىقىي ئورمان يوق. ئاقسۆڭەكلەرنىڭ بۇغا باغلىرىدىكى بۇغىلار گويا ئۆي ھايۋانلىرىدەك ياشايدۇ، ئۇلار خۇددى لوندوندىكى شەھەر پارلامېنتىنىڭ ئەزالىرىغا ئوخشاش سەمرىپ كەتكەن. شۇڭا، شوتلاندىيە ئاشۇنداق «ئالىيجاناب شەھۋەتپەرەسلىك»نىڭ ئەڭ كېيىنكى پاناھ جايى ئىدى. 1848ـيىلى سومېرس مۇنداق دەپ يازىدۇ:

«شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدە ئورمانلارنىڭ كۆلىمى زور دەرىجىدە كېڭەيدى. گېيكىنىڭ بىر تەرىپىدە گلېنفېشى يېڭى ئورمىنىنى، يەنە بىر تەرىپىدە ئادۋېرىكى يېڭى ئورمىنىنى كۆرىمىز. يەنە شۇ لىنىيىدە، بلەك ئېدىرلىقىدا كەڭ كەتكەن بىنەم يەرلەر يېقىندا ئورمانزارلىققا ئايلاندۇرۇلغان. ھازىر شەرقتىن غەربكە قاراپ، ئابېردىن ئەتەكلىرىدىن تا ئوبەن قىيالىرىغىچە بىر تۇتاش ئورمان بەلبېغى سوزۇلغان، ھالبۇكى، ئېگىزلىكنىڭ باشقا جايلىرىدا يەنە لوك-ئاركېيگ، گلېنگاررى ۋە گلېنموررىستون قاتارلىق يېڭى ئورمانلىقلار بىنا قىلىنغان... گېللار ئۆز يەرلىرىنىڭ يايلاققا ئايلاندۇرۇلۇشى ئارقىسىدا... تېخىمۇ ئۈنۈمسىز يەرلەرگە ھەيدەلدى. ئەمدى قويلارنىڭ ئورنىنى بۇغىلار ئېلىشقا باشلىدى، بۇنىڭ بىلەن گېللار تېخىمۇ نامراتلاشتى... بۇغا ئورمانلىقى (219a) بىلەن خەلقنىڭ بىللە ياشىشى مۇمكىن ئەمەس. ھامان بىرى ئورۇن بوشىتىشى كېرەك. ئەگەر كەلگۈسىدىكى 25 يىلدا، ئوۋ مەيدانىنىڭ سانى ۋە كۆلىمى ئۆتكەن 25 يىلدىكىگە ئوخشاش ئېشىپ بارىدىغان بولسا، ئۇ ھالدا، گېللارنىڭ نەسلى ئۆز زېمىنىدا قۇرۇيدۇ. شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىكى يەر ئىگىلىرى ئارىسىدا ئېلىپ بېرىلغان بۇ ھەرىكەتكە، بىر تەرەپتىن، مودا

(219) بېلىق سودىسى توغرىسىدىكى بۇ قىزىقارلىق ماتېرىياللارنى داۋىد ئۇركارتنىڭ «خەتدئالاقىلەر. يېڭى توپلام» دېگەن كىتابىدا ئۇچرىتىمىز. — ناسسائۇ. ۋ. سېنىور يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن تەۋەررۈك ئەسىرىدە «ساتېرلاند ۋىلايىتىدە قوللىنىلغان بۇ چارىلەرنى تارىختىن بۇيانقى ئەڭ پايدىلىق ‹تازىلاش›لاردىن بىرى» دەپ ئېيتقان» («ئىرېلاندىيە توغرىسىدا خاتىرە، سۆھبەت ۋە قىسقا ئوبزورلار»، 1868ـيىل لوندون نەشرى [282ـبەت]).

(219a) شوتلاندىيىدىكى «بۇغا ئورمانلىقى»دا بىرەر تۈپ دەرەخمۇ يوق. كىشىلەر قاقاس تاغلاردىكى قويلارنى ھەيدەپ چىقىرىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا بۇغىلارنى ھەيدەپ كېلىشكەن ۋە ئۇنى «بۇغا ئورمانلىقى» دەپ ئاتاشقان. شۇڭا، ئورمان بىنا قىلىش ئۈستىدە گەپ ئېچىشنىڭمۇ ھاجىتى يوق!

قوغلىنىش، ئاقسۆڭەكلەرنىڭ ئارزۇلىرى، ئوۋچىلىق ھەۋەسلىرى، ۋەھاكازالار سەۋەب بولغان بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن ئۇلارنىڭ پايدىنىلا كۆزلەپ بۇغا سودىسى ئېلىپ بارغانلىقى سەۋەب بولغان. چۈنكى، ئەمەلىيەتتە، بىر پارچە تاغلىق يەرنى ئوۋ مەيدانى قىلىش، كۆپ ھاللاردا، ئۇنى قوي باقىدىغان يايلاققا ئايلاندۇرغاندىن كۆپ پايدىلىق بولغان... ئوۋ قىلىش ئۈچۈن جاي ئىزدەپ يۈرگەن ئوۋ ئىشقىۋازلىرىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، باھانىڭ يۇقىرى ياكى تۆۋەن بولۇشى پەقەت ئۇنىڭ ھەميانىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە باغلىق... شوتلاندىيە ئېگىزلىكىنىڭ بېشىغا چۈشكەن كۈلپەتلەر نورمان پادىشاھىنىڭ سىياسىتى دەستىدىن ئەنگلىيىنىڭ بېشىغا چۈشكەن كۈلپەتلەردىن كەم ئەمەس. بۇغىلارنىڭ ئازادە يايلىشى ئۈچۈن تېخىمۇ كەڭ جاي بېرىلدى، لېكىن ئادەم بارغانسېرى تار دائىرىگە تىقىپ قويۇلدى... خەلق ئەركىنلىكتىن كەينى-كەينىدىن مەھرۇم قىلىندى ... زۇلۇم كۈندىن-كۈنگە كۈچەيدى. پومېشچىكلار تازىلاش ۋە خەلقنى ھەيدەپ چىقىرىشنى، خۇددى ئامېرىكا ۋە ئاۋستىرالىيە قىتئەلىرىدىكى جاڭگاللاردا دەرەخلەر ۋە چاتقاللارنى يوقاتقانغا ئوخشاش، مۇقىم پرىنسىپ سۈپىتىدە، يېزا ئىگىلىكىنىڭ زۆرۈر ئېھتىياجى سۈپىتىدە ئەمەلگە ئاشۇرماقتا؛ بۇ جەريان جىمجىت، رەتلىك ھالدا داۋام قىلماقتا.»(220)

(220) روبېرت سومېرس. «شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدىن كەلگەن خەتلەر، ياكى 1847-يىلدىكى قەھەتچىلىك»، 1848-يىل لوندون نەشرى، 12—18-بەتلەرنىڭ بىرقانچە جايىغا قاراڭ. بۇ خەتلەر دەسلەپ «تايمس گېزىتى»گە بېسىلغان. ئەنگلىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى گېللارنىڭ بېشىغا چۈشكەن 1847-يىلدىكى ئاچارچىلىقنى ئۇلارنىڭ ئاھالە ئوشۇقچىلىقىدىن بولغان دەپ چۈشتى. مەيلى قانداق بولمىسۇن، گېللار ئۆزلىرىنىڭ ئوزۇق-تۈلۈكلىرىنى «بېسىپ چۈشكەن» ئىمىش. — «سۈيۈرغالنى تازىلاش» ياكى گېرمانىيىدە ئېيتىلىۋاتقان «Bauernlegen» 30 يىللىق ئۇرۇشتىن كېيىن گېرمانىيىدە ئاجايىپ كەڭ ئەۋج ئېلىپ كەتتى، 1790-يىلى پادىشاھ سايلاش ھوقۇقىغا ئىگە ساكسونىيە بەگلىكىدىمۇ دېھقانلار قوزغىلىڭىغا سەۋەب بولدى[479]. دېھقانلارنى مەھرۇم قىلىش بولۇپمۇ گېرمانىيىنىڭ شەرقىي قىسمىدا بەكرەك ھۆكۈم سۈردى. پرۇسسىيىنىڭ كۆپ قىسىم ئۆلكىلىرىدە، فرىدرىخ II دېھقانلارنىڭ ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىنى بىرىنچى بولۇپ كاپالەتلەندۈردى. ئۇ سىلېزىيىنى بېسىۋالغاندىن كېيىن، پومېشچىكلارنى دېھقانلارنىڭ ئۆي، ئامبار ۋە باشقا نەرسىلىرىنى قايتىدىن سېلىپ بېرىشكە، دېھقانلارنى چارۋا مال ۋە دېھقانچىلىق سايمانلىرى بىلەن تەمىنلەشكە مەجبۇر قىلدى. ئۇنىڭ ئارمىيىسى ئۈچۈن ئەسكەر، ئۇنىڭ خەزىنىسى ئۈچۈن باج-سېلىق تۆلىگۈچىلەر كېرەك ئىدى. لېكىن فرىدرىخ II نىڭ قالايمىقان مالىيە تۈزۈمى ۋە مۇستەبىتلىك، بيۇروكراتلىق ھەم فېئوداللىقتىن ئىبارەت ئارىلاشما ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا، دېھقانلارنىڭ زادى قانداق خۇشال-خۇرام تۇرمۇش كەچۈرگەنلىكىنى فرىدرىخنىڭ مۇخلىسى مىرابونىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرىدىن كۆرۈۋشكە بولىدۇ: «كەندىر گېرمانىيىنىڭ شىمالىي قىسمىدىكى دېھقانلارنىڭ ئەڭ چوڭ بايلىقلىرىدىن بىرى، بىراق ئەپسۇسكى، ئىنسانلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ بەختلىك تۇرمۇشنىڭ يولى بولماستىن، پەقەت نامراتلىقتىن ساقلىنىشنىڭ ۋاستىسى. بىۋاسىتە باج-سېلىقلار، ھاشالار ۋە ھەر خىل



## چېركاۋ يەر مۈلۈكلىرىنى تالان-تاراج قىلىش، دۆلەت يەرلىرىنى ئالدامچىلىق بىلەن سېتىپ بېرىش، جامائەت يەرلىرىنى بۇلاڭ-تالاڭ

مەجبۇرىي ئالۋاڭلار گېرمانىيە دېھقانلىرىنى خانىۋەيران قىلىۋەتتى، ئۇنىڭدىن باشقا، ئۇلار يەنە سېتىۋالىدىغان نەرسىنىڭ ھەممىسىگە ۋاستىلىك باج تۆلەيدۇ... لېكىن ئۇلارنى تەلتۆكۈس گۇمران قىلغىنى شۇ بولدىكى، ئۇلار ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىنى ئۆزى خالىغان جايدا، ئۆزى خالىغان شەكىل بىلەن ساتالمايتتى؛ ئۇلار يەنە ئۆزلىرىگە كېرەكلىك نەرسىلەرنى ئەرزانىراق باھا بىلەن ساتىدىغان سودىگەرلەردىن سېتىۋېلىشقىمۇ پېتىنالمايتتى. مانا شۇ سەۋەبلەردىن ئۇلار ئاستا-ئاستا لېكىن تەبىئىي ھالدا گۇمران بولدى، ئۇلار يىپ ئىگىرمىسە، بىۋاسىتە باجنى ئۆز ۋاقتىدا تۆلىيەلمەيتتى؛ يىپ ئىگىرىش ئۇلارنىڭ قوشۇمچە كىرىم مەنبەسى بولۇپ قالدى، چۈنكى بۇ ئىش ئۇلارنىڭ خوتۇنلىرىنى، بالا-چاقىلىرىنى ۋە چاكار-دېدەكلىرىنى ھەتتا ئۆزلىرىنى پايدىلىق ئىش بىلەن تەمىنلەيتتى. بىراق شۇنداقتىمۇ ئۇلارنىڭ تۇرمۇشى يەنىلا ئىنتايىن ئېچىنارلىق ئىدى! يازدا، ئۇلار جىنايەتچىلەرگە ئوخشاش تېرىلغۇ ۋە يىغىم ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللىناتتى، كەچ سائەت توققۇزدا يېتىپ، ئەتىگەن سائەت ئىككىدە تۇراتتى، شۇنداق قىلغاندىلا ئىشلارنى قىلىپ بولالايتتى؛ قىشتا، ئۇلار ئۇزاقراق دەم ئېلىپ، دەرمان توپلىشى كېرەك ئىدى، بىراق ئۇلار باج تاپشۇرۇش ئۈچۈن مەھسۇلاتنى ساتىدىغان بولسا، ئاشلىقى ئوزۇقلۇق ۋە ئۇرۇقلۇققا يەتمەي قالاتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ يېتىشسىزلىكنى تولدۇرۇش ئۈچۈن يىپ ئىگىرىشكە... ئىگىرگەندىمۇ ئىنتايىن تىرىشىپ ئىگىرىشكە توغرا كېلەتتى. شۇڭا، دېھقانلار قىش كۈنلىرى يېرىم كېچىدە ياكى سائەت بىرلەردە يېتىپ، ئەتىگەن سائەت بەش ياكى ئالتىدە تۇراتتى، ياكى كەچتە سائەت توققۇزدا يېتىپ، ئەتىگەن سائەت ئىككىدە تۇراتتى؛ يەكشەنبە كۈنلىرىنى ھېسابلىمىغاندا، ئۇلار ئۆمۈر بويى ھەر كۈنى شۇنداق قىلاتتى. ئاشۇنداق داۋاملىق ئۇيقۇغا قانماسلىق ۋە ھەددىدىن زىيادە ئەمگەك قىلىش نەتىجىسىدە كىشىلەر ماغدۇرىدىن كېتىپ قالاتتى؛ شۇنىڭ ئۈچۈن، يېزىدىكى ئەر-ئاياللار شەھەرلەردىكىگە قارىغاندا خېلى چاپسان قېرىپ كېتەتتى» (مىرابو. «ئىمپېراتور فرىدرىخ دەۋرىدىكى پرۇسسىيە پادىشاھلىق تۈزۈمى»، 3-توم، 212- ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بەتلەر).

2-نەشرىگە قوشۇمچە ئىزاھات: 1866-يىل 3-ئايدا، روبېرت سومېرسنىڭ يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن ئەسىرى ئېلان قىلىنىپ 18 يىلدىن كېيىن، پروفېسسور لېۋون لېۋى ماھارەت جەمئىيىتىدە[281] قوي باقىدىغان يايلاقلارنىڭ بۇغا ئورمانلىقىغا ئايلاندۇرۇلغانلىقى توغرىسىدا دوكلات قىلغان، ئۇ شوتلاندىيە ئېگىزلىكىنىڭ تېزدىن چۆللىشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: «ئاھالىنى ئازايتىش ۋە يەرنى قوي باقىدىغان يايلاققا ئايلاندۇرۇش چىقىمسىز دارامەت ئېلىشنىڭ ئەڭ قۇلاي ۋاستىسى بولۇپ قالدى... قوي باقىدىغان يايلاقلارنى بۇغا ئورمانلىقىغا ئايلاندۇرۇش شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدە ئومۇمىي ھادىسە بولۇپ قالدى. ئىلگىرى قويلارغا جاي بوشىتىش ئۈچۈن ئادەملەر ھەيدەپ چىقىرىلغىنىغا ئوخشاش، ئەمدى قويلارنى ياۋايى ھايۋانلار ھەيدەپ چىقارماقتا... فومار ۋىلايىتىدىكى گراف دالھوسى سۈيۈرغاللىقىدىن تا جون ئوگروس

قىلىش، فېئوداللار ۋە كلانلار مۈلكىنى تالان-تاراج قىلىش ئۇسۇلى ۋە رەھىمسىز تېررورلۇق ۋاستىلىرى بىلەن ھازىرقى زامان خۇسۇسىي مۈلكىگە ئايلاندۇرۇش — مانا بۇلار دەل ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ بەلەن ئۇسۇلىدۇر. بۇ ئۇسۇللار كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىكىنى زېمىنغا ئىگە قىلدى، يەرنى كاپىتالغا قوشۇۋەتتى ۋە شەھەر سانائىتىنى قانۇندا

سۈيۈرغاللىقىغىچە ھەممىسى ئورمانلىققا ئايلانغان. بۇنىڭ «بۇ ئورمانلارنىڭ» كۆپىدە تۈلكە، مولۇن، ئاغمخان، كوزەن، لاتچا ۋە ياۋا توشقان ياشايدۇ؛ يېقىندا بۇ ئورمانلاردا يەنە توشقان، تىيىن ۋە چاشقانلار پەيدا بولدى. شوتلاندىيىنىڭ سانلىق مەلۇماتىدا ئاجايىپ باي ۋە پايانسىز يايلاق دەپ قارالغان ئىنتايىن كەڭ يەرلەر ھازىر يا تېرىلمىدى، يا ياخشىلانمىدى، پەقەت ئاز سانلىق كىشلەرنىڭ يىلدا بىرەر مەزگىل ئوۋ قىلىشى ئۈچۈنلا ئىشلىتىلمەكتە.»

لوندوندىكى «ئىقتىسادشۇناسلار» ژۇرنىلىنىڭ 1866-يىل 6-ئاينىڭ 2-كۈنى نەشرىدىن چىققان بىر سانىدا مۇنداق دېيىلىدۇ: «شوتلاندىيىدىكى بىر گېزىتتە ئۆتكەن ھەپتىدە مۇنداق خەۋەر بېسىلغان: «ساتېرلاند ۋىلايىتىدىكى قوي باقىدىغان ئەڭ ياخشى يايلاقلاردىن بىرىنىڭ ئىجارە مۇددىتى يېقىندا توشقاندى، بىرەيلەن ئۇنى 1200 فوند ستېرلىڭغا يىللىق ئىجارىگە ئالماقچى بولغانىدى، بىراق بۇغا ئورمانلىقىغا ئايلىنىپ كەتتى!» ئەينى زاماندىكى نورمان ئىستىلاچىلىرى... يېڭى ئورمان بىنا قىلىش ئۈچۈن 36 يېزىنى ۋەيران قىلىۋەتكەنگە ئوخشاش... ھازىرمۇ بۇنداق فېئودالىق تۇغما خۇسۇسىيەت قايتا باش كۆتۈرمەكتە... شوتلاندىيىدىكى بەزى ئەڭ مۇنبەت رايونلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان 2 مىليون ئاكر يەر پۈتۈنلەي چۆلگە ئايلاندۇرۇلدى. گلېن-تىلتتە ئۆسىدىغان ياۋا ئوتلار پېرت ۋىلايىتىدە ئوزۇقلۇقى ئەڭ ياخشى بولغان ئوتلاردىن ئىدى؛ بېن-ئولدېرىدىكى بۇغا ئورمانلىقى كەڭ بەدېنوك رايونى بويىچە ئەڭ ياخشى ئوتلاق ئىدى؛ بىلەك تېغىدىكى ئورمانلىقنىڭ بىر قىسمى شوتلاندىيىدە قاراباش قوي بېقىشقا ئەڭ مۇۋاپىق يايلاق ئىدى. ئوۋ ئىشقىۋازلىرى ئۈچۈن قاقاسلىققا ئايلاندۇرۇلغان يەرلەرنىڭ كۆلىمى پۈتۈن پېرت ۋىلايىتىنىڭ كۆلىمىدىنمۇ كەڭ بولدى، بۇ پاكىتتىن بىز بۇنداق قاقاسلىقنىڭ زادى قانچىلىك كۆلەمدە ئىكەنلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلالىۋالايمىز. بېن-ئولدېر ئورمانلىقىدا 15 مىڭ تۇياق قوي بېقىش مۇمكىن، لېكىن بۇ ئورماننىڭ كۆلىمى شوتلاندىيىدىكى پۈتۈن ئوۋچىلىق رايونىنىڭ ئاران 30دىن بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ، بۇنىڭدىن يەرلەرنى زورلۇق بىلەن چۆلگە ئايلاندۇرۇۋېتىشنىڭ مەملىكەتكە قانچىلىك زور زىيان كەلتۈرگەنلىكىنى كۆرگىلى بولىدۇ... مانا شۇ ئوۋچىلىق مەيدانلىرىنىڭ ھەممىسى تامامەن ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلمەيدۇ... بۇ يەرلەر شىمالىي دېڭىز ئاستىغا پېتىپ كەتكەن بىلەن باراۋەر. بۇنداق سۈنئىي قاقاسلىق ياكى چۆللۈك قانۇنىنىڭ كەسكىن ۋاستىلىرى ئارقىلىق يوقىتىلىشى كېرەك.»



مۇھاپىزەت قىلىنمايدىغان پرولېتارىيات بىلەن تېگىشلىك دەرىجىدە تەمىنلەپ تۇردى.

## 3. مەھرۇم قىلىنغانلارنى جازالاش ئۈچۈن 15-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدىن بۇيان چىقىرىلغان قانلىق قانۇنلار، ئىش ھەققىنى پەسەيتىش ئۈچۈن چىقىرىلغان قانۇنلار

فېئودال مۇلازىملارنىڭ تارقىتىۋېتىلىشى ۋە يەرلەرنىڭ ئارقا-ئارقىدىن زورلۇق بىلەن تارتىۋېلىنىشى ئارقىسىدا ھەيدەپ چىقىرىلغان كىشلەر، قانۇندا مۇھاپىزەت قىلىنمايدىغان بۇ پرولېتارىيات يېڭى گۈللەنگەن كارخانا قول سانائىتىدىن ئۆزى دۇنياغا كەلگىنىدەك ئۇنداق تېز ئورۇن ئالالمىدى. يەنە بىر تەرەپتىن، كۆنۈپ قالغان تۇرمۇش يولىدىن بىردىنلا چىقىرىپ تاشلانغان بۇ كىشلەرمۇ يېڭى ئەھۋالدىكى ئىنتىزامغا بىردىنلا ماسلىشىپ كېتەلمىدى. ئۇلار تۈركۈم-تۈركۈملەپ تىلەمچىگە، ئوغرىغا ۋە سەرگەردانغا ئايلاندى، ئۇلارنىڭ بىر قىسمى بۇ يولغا ئۆزىنىڭ يامان ئادىتى تۈپەيلىدىن كىرىپ قالغان بولسا، زور كۆپچىلىكى شارائىتنىڭ مەجبۇر قىلىشى بىلەن كىرىپ قالدى. شۇنىڭ ئۈچۈن، 15-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا ۋە پۈتۈن 16-ئەسىر داۋامىدا، غەربىي ياۋروپانىڭ ھەممە يېرىدە سەرگەردانلارنى جازالايدىغان قانلىق قانۇنلار ئېلان قىلىندى. ھازىرقى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەجدادلىرى دەسلەپتە نائىلاج سەرگەردان ۋە كەمبەغەل بولۇپ قېلىپ جازالانغانىدى. قانۇن ئۇلارنى يوقىلىپ كەتكەن كونا شارائىتتا ئەمگەك قىلىۋېرىشنى خالىمىغان «ئىختىيارىي» جىنايەتچىلەر دەپ قارىدى.

ئەنگلىيىدە، بۇ قانۇن ھېنرىVII زامانىدا باشلانغانىدى.

ھېنرىVIII زامانىدا، 1530-يىلى قېرى ۋە ئىشقا يارىمايدىغان تىلەمچىلەرنىڭ تىلەمچىلىك قىلىشىغا ئىجازەت بېرىلگەن. لېكىن ساغلام

ۋە كۆچلۈك سەرگەردانلار بولسا قامچىلانغان ۋە قامالغان. ئۇلار ھارۋىنىڭ كەينىگە باغلاپ قويۇلۇپ، پۈتۈن ئەزايى قانغا بويالغىچە قامچىلانغان، ئاندىن كېيىن ئۇلاردىن ئۆز يۇرتلىرىغا ياكى يېقىنقى ئۈچ يىلدا ئولتۇراقلاشقان جايلىرىغا قايتىپ كېتىپ «ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىش»قا قەسەم ئىچلىنغان. نېمە دېگەن دەھشەتلىك مەسخىرەھە! ھېنرىVIII نىڭ 27-يىلىدا، ئىلگىرىكى قانۇن-پەرمانلار يەنە بىر قېتىم تەكىتلەنگەن ۋە يېڭى ماددىلار قوشۇلۇپ تېخىمۇ كۈچەيگەن. سەرگەردانلار ئىككىنچى قېتىم قولغا چۈشسە، يەنە قامچىلانغان ھەم قۇلىقىنىڭ يېرىمى كېسىپ تاشلانغان؛ ئۈچىنچى قېتىم قولغا چۈشسە، ئېغىر جىنايەتچى ۋە جەمئىيەت دۈشمىنى سۈپىتىدە ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان.

ئېدۋاردVI تەختكە چىقىپ بىرىنچى يىلى (1547-يىلى) ئېلان قىلىنغان پەرماندا شۇنداق بەلگىلەنگەنكى، ئەمگەكتىن باش تارتقان كىشى ئاقانچى دەپ مەلۇم قىلىنسا، ئۇ كىشى مەلۇم قىلغۇچىنىڭ قۇلى قىلىپ بېرىلىدۇ. خوجايىن ئۆز قۇلىغا بولكا، سۇ، ئاداپ ۋە ئۆزى مۇۋاپىق كۆرگەن گۆش ئۇۋاقلىرىنى بېرىشى كېرەك. خوجايىن قۇلنى قامچىلاش ۋە كىشەنلەش يولى بىلەن كىشىنى بىزار قىلىدىغان ئەمگەككە مەجبۇرلاشقا ھەقلىق. ئەگەر قۇل قېچىپ 14 كۈن يوقاپ كەتسە، ئۆمۈرلۈك قۇل دەپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ ھەم پېشانىسىگە ياكى مەڭزىگە «S» بەلگىلىك① تامغا بېسىلىدۇ؛ ئەگەر ئۇ ئۈچىنچى قېتىم قېچىپ كەتسە، ۋەتەنگە خائىنلىق قىلغان جىنايەتچى سۈپىتىدە ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ. خوجايىن قۇلنى پۈتۈنلەي باشقا كۆچمە مۈلۈك ۋە ھايۋانلارغا ئوخشاش ساتالايدۇ، مىراس سۈپىتىدە ھەدىيە قىلىشىپتەلەيدۇ، ئىجارىگە بېرەلەيدۇ. قۇللار ئۆز خوجايىنلىرىغا قارشى چىقىش نىيىتىدە

① S ھەرپى ئىنگلىزچە «slare» («قۇل») دېگەن سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى. — تۈزگۈچىدىن



بولسىمۇ ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئامانلىق سوراقچىلىرى خوجايىنلارنىڭ ئەرزىگە ئاساسەن، قاچاق قۇللارنى تۇتۇپ بېرىشى كېرەك. ئەگەر سەرگەردانىنىڭ ئۈچ كۈن ئىش قىلماي يۈرگەنلىكى سېزىلىپ قالسا، ئۇ ئۆز يۇرتىغا قايتۇرۇلىدۇ، ئۇنىڭ مەيدىسىگە «V» بەلگىلىك① تامغا بېسىلىدۇ ھەم كىشەنلەپ كوچىدا ياكى باشقا يەرلەردە ئەمگەككە سېلىنىدۇ. سەرگەردان ئۆز يۇرتىنى يالغان مەلۇم قىلسا، بۇ قىلمىشى ئۈچۈن شۇ يەرنىڭ، شۇ يەردىكى ئاھالىنىڭ ياكى جامائەت تەشكىلاتىنىڭ ئۆمۈرلۈك قۇلى بولۇش جازاسى بېرىلىدۇ ۋە «S» بەلگىلىك تامغا بېسىلىدۇ. سەرگەردانىنىڭ بالىلىرىنى ئېلىپ كېتىپ، ئوغۇل بولسا 24 ياشقىچە، قىز بولسا 20 ياشقىچە شاگىرت قىلىشقا ھەممە كىشى ھەقلىق. ئۇلار قاچسا، يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن ياشقا يەتكىچە ئۆز ئۇستىلىرىغا قۇل بولىدۇ. ئۇستىلار ئۇلارنى خالىغانچە كىشەنلىيەلەيدۇ، ئۇرالايدۇ ۋە باشقا جازا بىلەن جازالىيالايدۇ. قۇللارنى ئاسان پەرق ئېتىش ۋە تېخىمۇ ئىشەنچلىك تۇتۇپ تۇرۇش ئۈچۈن، ھەربىر خوجايىن ئۆز قۇلىنىڭ بوينىغا، قولى ياكى پۇتىغا تۆمۈر ھالقا سېلىپ قويسا بولىدۇ.(221) بۇ پەرماننىڭ ئاخىرقى قىسمىدا، كەمبەغەللەر ئۆزلىرىگە تاماق ۋە ئىش بېرىشنى خالىغان جايلار ياكى شەخسلەر ئۈچۈن ئىشلىشى كېرەك، دەپ بەلگىلەنگەن. بۇنداق چېركاۋ تەۋەلىرىنىڭ قۇللىرى سەرگەردان دەپ ئاتىلىپ، ئەنگلىيىدە تا 19-

(221) «قول سانائەت ۋە سودا توغرىسىدا» (1770-يىل نەشرى)نىڭ ئاپتورى مۇنداق دەيدۇ: «ئېدۋاردVI زامانىدا، ئىنگلىزلار كارخانا قول سانائىتىنى مۇكاپاتلاشقا ۋە كەمبەغەللەرنى ئىشلىتىشكە ھەقىقەتەن ئىنتايىن ئەستايىدىل دېگۈدەك كىرىشكەن. بۇنى دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدىغان پەرماندىن—ھەممە سەرگەردانلارغا كۆيەك تامغا بېسىش بەلگىلەنگەن پەرماندىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.» (5-بەت)

① V ھەرپى ئىنگلىزچە «vagabond» («ئاقانچى») بىلەن «vagrant» («سەرگەردان») دېگەن سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى. — تۈزگۈچىدىن

ئەسىرگىچە ساقلىنىپ كەلدى.

ئېلىزابېت زامانىدا، 1572-يىلدىكى پەرماندا مۇنداق بەلگىلەنگەن: تىلەمچىلىك قىلىشقا ئىجازەت ئالمىغان، يېشى 14تىن ئاشقان تىلەمچىلەر ئۆزىنى بىر يىل ئىشلىتىشنى خالايدىغان ئادەم تاپالمىسا، قاتتىق قامچىلىنىدۇ ۋە ئوڭ قۇلىقىغا تامغا بېسىلىدۇ؛ قايتا تىلەمچىلىك قىلغان ۋە يېشى 18دىن ئاشقان ھەم ئىككى يىل ئىشلىتىشنى خالايدىغان ئادەم چىقمىغانلار ئۆلۈم جازاسىغا ھۆكۈم قىلىنىدۇ؛ تىلەمچىلىكنى ئۈچىنچى قېتىم تەكرارلىغانلار ۋەتەنگە خائىنلىق قىلغان جىنايەتچى سۈپىتىدە قىلچە رەھىم قىلماستىن ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئېلىزابېتنىڭ 18-يىلىدا ئېلان قىلىنغان 13-نومۇرلۇق پەرمان بىلەن 1597-يىلدىكى پەرمانمۇ مۇشۇ تىپقا كىرىدۇ.(221a)

جامېسI زامانىدا، بىكار يۈرگەن ۋە تىلەمچىلىك قىلغان كىشى سەرگەردان ھېسابلىناتتى. ئاددىي سوتنىڭ 480 ئامانلىق سوراقچىلىرى

(221a) توماس مور ئۆزىنىڭ «ئۇتوپىيە» دېگەن ئەسىرىدە[41—42-بەتلەر] مۇنداق دەيدۇ: «شۇنداق قىلىپ، ئاچكۆز ئادەملەر ئۆز يۇرتىنىڭ ھەقىقىي ۋاباسى، ئۇ نەچچە مىڭ ئاكر يەرنى ئىگىلەپ، ئەتراپىنى قاشالىۋالىدۇ، ياكى زورلۇق بىلەن ۋە ناتوغرا ۋاستىلەر بىلەن مۈلۈكدارلارنى بارلىق مال-مۈلۈكنى سېتىشقا مەجبۇر قىلىدۇ. قولدىن كېلىدىغانلىكى ۋاستىلەرنى قوللىنىپ، بۇ كەمبەغەل، ساددا بەختسىزلەرنى كۆچۈپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىدۇ! بۇلارنىڭ ئىچىدە ئەرلەر، ئاياللار، ئەر-خوتۇنلار، يېتىملەر، تۇل خوتۇنلار، قۇچاقتا بالىسى بار نائۈمىد ئانىلار ۋە پۇلى ئاز، جان سانى كۆپ (چۈنكى دېھقانچىلىق نۇرغۇنلىغان ئەمگەك كۈچىگە موھتاج ئىدى) ئائىلىلەر بار. مەن دېمەن، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئۆگىنىپ قالغان يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقىرىلىپ، ماكان تاپالماي يۈرىدۇ؛ ئۇلارنىڭ پۈتۈن ئۆي سايمانلىرى كۆپ پۇلغا يارىمىسىمۇ، لېكىن باشقا ئەھۋال ئاستىدا ئانچە-مۇنچە پۇلغا يارايتتى؛ بىراق ئۇلار ئۇشتۇمتۇت ھەيدەپ چىقىرىلغاچقا، ئۇنى ئىنتايىن تۆۋەن باھادا سېتىشقا مەجبۇر بولىدۇ. ئۇلار سەرگەردانلىق قىلىپ بىر تىيىنمۇ پۇلى قالمىغان چاغدا، ئوغرىلىق قىلىپ قانۇن بويىچە دارغا ئېسىلىشتىن، تىلەمچىلىك قىلىشتىن باشقا يەنە نېمە قىلسۇن؟ لېكىن ئۇلار تىلەمچىلىك قىلسا، سەرگەردان دەپ قارىلىپ، ئىش قىلماي بىكار يۈرگۈچى دېگەن بەتنام بىلەن تۈرمىگە تاشلىنىدۇ. ئۇلار ئىش تېپىش ئۈچۈن تىرىشىپ كۆرسىمۇ، لېكىن ئۇلارغا ھېچكىمنىڭ ئىش بەرگۈسى كەلمەيدۇ. «توماس مور ئېيتقان نائىلاج ئوغرىلىق قىلغان بۇ نامرات



ئۇلارنى ئامىنىڭ ئالدىدا ئۇرۇشقا، 1-قېتىم قولغا چۈشكەنلەرنى ئالتە ئاي، 2-قېتىم قولغا چۈشكەنلەرنى ئىككى يىل تۈرمىگە سېلىشقا ھوقۇقلۇق ئىدى. سەرگەردانلار تۈرمىدىكى چاغدا، ئامانلىق سوراقچىلىرى ئۇلارنى خالىغانچە ئۇراتتى، قانچىلىك ئۇرۇشنى خالىسا، شۇنچىلىك ئۇراتتى… ئۈچىغا چىققان خەۋپلىك سەرگەردانلارنىڭ سول مۈرىسىگە «R» بەلگىلىك① تامغا بېسىلاتتى ۋە ئۇلار مەجبۇرىي ئەمگەككە سېلىناتتى؛ ئەگەر ئۇلار يەنە تىلەمچىلىك قىلىپ قولغا ئېلىنسا، قىلچە رەھىم-شەپقەت قىلىنماستىن ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىناتتى. بۇ نىزاملار تاكى 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىغىچە كۈچكە ئىگە بولۇپ كەلدى ۋە شاھبانۇ ئاننانىڭ 12-يىلى 23-نومۇرلۇق پەرمان ئېلان قىلىنغاندا ئاندىن بىكار قىلىندى.

فرانسىيىدىمۇ خۇددى شۇنداق قانۇنلار بار بولۇپ، 17-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىسىدا، پارىژدا سەرگەردانلار پادىشاھلىقى قۇرۇلغانىدى. لۇئىXVI

مۇساپىرلار ئىچىدە «ھېنرىVIII زامانىدا 72 مىڭ چوڭ-كىچىك ئوغرى ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان» (ھولىنشېد. «ئەنگلىيىنىڭ ئومۇمىي ئەھۋالى» 1-توم 186-بەت). ئېلىزابېت زامانىدا، «قاتارىسىغا دارغا ئېسىلغان سەرگەردانلار ھەر يىلى 300 ياكى 400 كىشىگە يەتكەن» (سترايىپ. «شاھبانۇ ئېلىزابېتنىڭ گۈللەنگەن دەۋرىدىكى دىنىي ئىسلاھات، دۆلەت دىنى ھەرىكىتى ۋە ئەنگلىيە چېركاۋلىرىدىكى باشقا ۋەقەلەر يىلنامىسى»، 1725-يىل 2-نەشرى، 2-توم). يەنە شۇ سترايىپنىڭ ئېيتىشىغا قارىغاندا، سومېرسېت ۋىلايىتىدە بىر يىل ئىچىدىلا 40 كىشى ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان، 35 كىشىگە تامغا بېسىلغان، 37 كىشى قامچىلانغان ۋە «ئۈچىغا چىققان مۇتتەھەم»دىن 180 كىشى قويۇپ بېرىلگەن. بىراق ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «ئامانلىق سوراقچىلىرىنىڭ بىپەرۋالىقى ۋە خەلقنىڭ نادانلارچە ھېسداشلىقى ئارقىسىدا، بۇ ئەيىبكارلارنىڭ سانى ئەمەلىيەتتىكى جىنايەتچىلەرنىڭ بەشتىن بىر قىسمىغىمۇ يەتمىگەن.» ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئەنگلىيىنىڭ باشقا ۋىلايەتلىرىدىمۇ ئەھۋال سومېرسېت ۋىلايىتىدىكىدىن ياخشى بولۇشى ناتايىن، نۇرغۇن ۋىلايەتلەرنىڭ ئەھۋالى ھەتتا بۇنىڭدىنمۇ يامان ئىدى.»

① R ھەرپى ئىنگلىزچە «rogue» («سەرگەردان») دېگەن سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى. —تۈزگۈچىدىن

نىڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدا (1777-يىل 7-ئاينىڭ 13-كۈنىدىكى پەرماندا)، 16 ياشتىن 60 ياشقىچە بولغان ساغلام كىشىلەردىن تىرىكچىلىك ۋاستىسى ياكى كەسپى بولمىغانلار ئىغىر ئەمگەككە تۇتۇلىدۇ، دەپ بەلگىلەنگەن. چارلىز V نىڭ 1531-يىل 10-ئايدا نىدېرلاندلار ئۈچۈن چىقارغان پەرماندا، گوللاندىيە شتاتلىرى ۋە شەھەرلىرىنىڭ 1614 -يىل 3 -ئاينىڭ 19-كۈنىدىكى 1-نومۇرلۇق ئېلانىدا، بىرلەشمە ئۆلكىلەرنىڭ 1649 -يىل 6-ئاينىڭ 25-كۈنىدىكى ئۇقتۇرۇشىدا ۋە باشقىلاردا شۇنىڭغا ئوخشاش بەلگىلىمىلەر بار ئىدى.

شۇنداق قىلىپ، زورلۇق بىلەن يەردىن مەھرۇم قىلىنغان، ھەيدەپ چىقىرىلىپ سەرگەردانغا ئايلانغان يېزا ئاھالىلىرى ئاشۇنداق غەلىتە، ۋەھشىيلىك قانۇنلار، شۇنىڭدەك قامچا، تامغا ۋە قىيىن-قىستاقلار دەستىدىن ياللانما ئەمگەك تۈزۈمىنىڭ زۆرۈر ئىنتىزاملىرىغا ئادەتلىنىشكە مەجبۇر بولدى.

بىر قۇتۇپتا، ئەمگەك شارائىتلىرى كاپىتال سۈپىتىدە مەيدانغا چىقىدۇ، يەنە بىر قۇتۇپتا، ئەمگەك كۈچىدىن باشقا ساتىدىغان ھېچنەرسىسى يوق ئادەملەر تۇرىدۇ، بۇ تېخى ھېچگەپ ئەمەس. بۇ تېخى ئۇلارنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئۆزلىرىنى سېتىشقا مەجبۇر قىلىپ كېتەلمەيدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتى جەريانىدا ئىشچىلار سىنىپى بارغانسېرى راۋاجلىنىپ بارىدۇ، ئۇلار ئۆز تەربىيىلىرى، ئەنئەنىلىرى ۋە ئۆرپ-ئادەتلىرى تۈپەيلىدىن، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەلىپىنى بەرھەق تەبىئىي قانۇنىيەت دەپ ئېتىراپ قىلىدۇ. تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا خاس تەشكىلاتلار بارلىق قارشىلىقلارنى تارمار قىلىدۇ؛ نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنىڭ ئۈزلۈكسىز بارلىققا كېلىپ تۇرۇشى ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش ۋە ئەمگەككە بولغان تەلەپنىڭ قانۇنىيىتىنى، جۈملىدىن ئىش ھەققىنى كاپىتالنىڭ كۆپىيىش ئېھتىياجىغا مۇۋاپىق كېلىدىغان دائىرە



ئىچىدە چەكلەپ تۇرىدۇ؛ ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلەرنىڭ ئاۋازسىز زورلۇقى كاپىتالىستلارنىڭ ئىشچىلار ئۈستىدىكى ھۆكۈمرانلىقىنى كاپالەتلەندۈرىدۇ. ئىقتىسادتىن تاشقىرى بىۋاسىتە زورلۇق، ئەلۋەتتە، يەنە ئىشلىتىلىدۇ، لېكىن ئىستىسنا تەرىقىسىدىلا ئىشلىتىلىدۇ. ئادەتتىكى ئەھۋالدا، ئىشچى «ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەبىئىي قانۇنىيەتلىرى» ئىلكىدە بولىدۇ، يەنى كاپىتالغا بېقىندى بولۇپ قالىدۇ، بۇ بېقىندىلىق ئىشلەپچىقىرىش شارائىتلىرىدىن كېلىپ چىقىدۇ، شۇ شارائىتلار تەرىپىدىن كاپالەتلەندۈرۈلىدۇ ھەم ئەبەدىيلەشتۈرۈلىدۇ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تارىختا ئەمدىلا ۋۇجۇدقا كەلگەن دەۋردە بولسا ئەھۋال باشقىچە ئىدى. يېڭىدىن گۈللىنىۋاتقان بۇرژۇئازىيە ئىش ھەققىنى «بەلگىلەش»، يەنى ئىش ھەققىنى پۇل تېپىشقا پايدىلىق بولغان دائىرىدە مەجبۇرىي يوسۇندا چەكلەپ تۇرۇش ئۈچۈن، ئىش كۈنىنى ئۇزارتىش ۋە ئىشچىنىڭ ئۆزىنى نورمال دەرىجىدىكى بېقىندى ھالەتتە تۇتۇپ تۇرۇش ئۈچۈن، دۆلەت ھاكىمىيىتىگە موھتاج بولدى ۋە ئۇنىڭدىن پايدىلاندى. بۇ—ئاتالمىش ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ مۇھىم بىر ئامىلى.

14-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا پەيدا بولغان ياللانما ئىشچىلار سىنىپى شۇ ۋاقىتلاردا ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئەسىردە ئاھالىنىڭ ناھايىتى ئاز قىسمىنى تەشكىل قىلاتتى؛ ئۇنىڭ ئورنى يېزىلاردىكى مۇستەقىل دېھقانلار ئىگىلىكى بىلەن شەھەرلەردىكى كەسپداشلار ئۇيۇشمىسى تەشكىلاتىنىڭ كۈچلۈك ھىمايىسىگە ئېرىشتى. يېزىلار بىلەن شەھەرلەردە ياللىغۇچىلار بىلەن ئىشچىلار ئىجتىمائىي جەھەتتىن يېقىن ئىدى. ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا بولغان بېقىندىلىقى پەقەت شەكىل جەھەتتىلا ئىدى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئۆزى تېخى ئالاھىدە كاپىتالىستىك خاراكتېردا ئەمەس ئىدى. كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان ئامىللىرى ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس ئامىللىرىدىن كۆپ ئېشىپ كەتكەنىدى. شۇڭا، ياللانما ئەمگەككە بولغان تەلەپ كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ تېز ئېشىپ

باردى، ياللانما ئەمگەكنىڭ كۆپىيىشى بولسا تەلەپنىڭ ئارقىسىدىن ئاستا ئەگىشىپ باردى. كېيىن كاپىتال جۇغلانمىسى فوندىغا ئايلانغان مىللىي مەھسۇلاتنىڭ كۆپ قىسمى ئۇ چاغدا يەنىلا ئىشچىنىڭ ئىستېمال فوندى ئىدى.

باشتىلا ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنى نەزەردە تۇتقان ۋە ئۆزىنىڭ تەرەققىياتىدا ئىشچىلار بىلەن ئىزچىل دۈشمەنلىشىپ كەلگەن ياللانما ئەمگەك توغرىسىدىكى قانۇنچىلىق(222) ئەنگلىيىدە ئېدۋارد III زامانىدا 1349-يىلى چىقىرىلغان ئىشچىلار توغرىسىدىكى قانۇندىن باشلىنىدۇ. فرانسىيىدە، 1350-يىلى پادىشاھ جون نامىدىن چىقىرىلغان پەرمانمۇ شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدۇ. ئەنگلىيە بىلەن فرانسىيىدىكى قانۇنچىلىق تەڭ راۋاجلىنىپ كەلدى، ئۇلارنىڭ مەزمۇنىمۇ ئوخشايدۇ. ئىشچىلار توغرىسىدىكى قانۇنلارنىڭ ئىش كۈنىنى مەجبۇرىي ئۇزارتىشقا ئۇرۇنغانلىقى ئۈستىدە قايتا توختالمايمەن، چۈنكى بۇ مەسىلە يۇقىرىدا (8-بابنىڭ 5-پاراگرافىدا①) سۆزلەنگەن.

ئىشچىلار توغرىسىدىكى قانۇن تۆۋەن پالاتانىڭ جىددىي تەلىپى ئارقىسىدا چىقىرىلغانىدى. تورىچىلاردىن بىرى سادىدلىق قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

«بۇرۇن كەمبەغەللەر شۇنچىلىك كۆپ ئىش ھەققى تەلەپ قىلاتتىكى، بۇ ھال سانائەت بىلەن بايلىقنى خەۋپ ئاستىدا قالدۇراتتى. ھازىر ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى شۇنچە ئازكى، بۇمۇ

(222) ئا. سمىت مۇنداق دەيدۇ: «قانۇن چىقىرىش ئورگىنى ھەر قېتىم ياللىغۇچىلار بىلەن ئۇلارنىڭ ئىشچىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ماجىرالارنى ياراشتۇرۇشقا ئۇرۇنغاندا، ئۇنىڭ مەسلىھەتچىلىرى ھامان يالىغۇچىلار ئىدى.»[481] . لىنگې مۇنداق دەيدۇ: «قانۇننىڭ روھى مۈلۈكچىلىك ھوقۇقىدىن ئىبارەت.»[428]

① مۇشۇ تومنىڭ 497-بېتى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى بىر قانچە بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



سانائەت بىلەن بايلىقنى خەۋپ ئاستىدا قالدۇرماقتا، بىراق بۇنداق خەۋپ ئىلگىرىكىگە ئوخشىمايدۇ، بەلكى ئۇنىڭدىن ئېشىپ چۈشىدۇ.»(223)

قانۇندا شەھەر بىلەن يېزا ئۈچۈن، ئىشقا قاراپ ھېسابلىنىدىغان ئەمگەك بىلەن كۈنلۈك ئەمگەك ئۈچۈن ئىش ھەققى نورمىسى بەلگىلەنگەن. يېزا ئىشچىلىرى بىر يىللىق مۇددەت بىلەن يالّىنىشى، شەھەر ئىشچىلىرى «ئەركىن بازار»دا يالّىنىشى كېرەك. قانۇندا بەلگىلەنگەن ئىش ھەققىدىن ئارتۇق تۆلىگەنلەر تۈرمىگە چۈشىدۇ، لېكىن ئارتۇق ئىش ھەققى ئالغانلار ئارتۇق ئىش ھەققى تۆلىگەنلەردىنمۇ قاتتىق جازالىنىدۇ. مەسىلەن، ئېلىزابېتنىڭ شاگىرتلار توغرىسىدىكى قانۇنىنىڭ 18- ۋە 19-ماددىلىرىدا، نورمىدىن ئوشۇق ئىش ھەققى تۆلىگەنلەرنى ئون كۈن، نورمىدىن ئوشۇق ئىش ھەققى ئالغانلارنى 21 كۈن تۈرمىگە سېلىش بەلگىلەنگەن. 1360-يىلدىكى پەرماندا تېخىمۇ ئېغىر جازا بەلگىلەنگەن، ھەتتا يالّىغۇچىلارغا قانۇندا بەلگىلەنگەن ئىش ھەققى نورمىسىغا بىنائەن تەن جازاسى ئارقىلىق بولۇشىغا ئەمگەككە سېلىش ھوقۇقى بېرىلگەن. تامچىلار بىلەن ياغاچچىلارنى بىرلەشتۈرگەن بىرلەشمىلەر، شەرتنامىلەر ۋە قەسەملەرنىڭ ھەممىسى ئىناۋەتسىز قىلىنغان. 14-ئەسىردىن 1825-يىلغىچە، يەنى جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇشنى مەنئى قىلىش قانۇنلىرى[364] ئەمەلدىن قالغىچە، ئىشچىلارنىڭ جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇشى ئېغىر جىنايەت ھېسابلىنىپ كەلگەن. 1349-يىلى ئىشچىلار توغرىسىدا چىقىرىلغان قانۇنلار ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان بارلىق قانۇنلارنىڭ روھى دۆلەتنىڭ گەرچە ئەڭ يۇقىرى ئىش

(223) اج. ب. بايلېس «سودا ئەركىنلىكىدىكى كاززاپلىق»، ئاپتورى بىر ئادۋوكات، 1850-يىل لوندون نەشرى، 206-بەت. ئۇ زەردە بىلەن قوشۇمچە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «بىز ھەمىشە يالّىغۇچىلار ئۈچۈن خىزمەت قىلىشقا تەييار تۇرۇپ كەلدۇق؛ يالّانما ئىشچىلار ئۈچۈن ئازتولا ئىش قىلالمايمىزمۇ؟»

ھەققىنىڭ چېكىنى بەلگىلەپ بەرگەن بولسىمۇ، لېكىن ئەڭ تۆۋەن ئىش ھەققىنىڭ چېكىنى ئەزەلدىن بەلگىلەپ بەرمىگەنلىكىدە ئېنىق ئىپادىلەندى.

ھەممىگە مەلۇمكى، 16-ئەسىردە ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالى ئىنتايىن يامانلىشىپ كەتتى.① پۇل بىلەن تۆلىنىدىغان ئىش ھەققى ئۆستى، لېكىن ئۇنىڭ ئۆسۈشى پۇلنىڭ پاخاللىشىشى ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىپ ھالدا مال باھاسىنىڭ ئۆرلىشىگە يەتمىدى. شۇڭا، ئىش ھەققى ئەمەلىيەتتە تۆۋەنلىگەنىدى. بىراق، ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىشنى مەقسەت قىلغان قانۇنلار يەنىلا كۈچكە ئىگە ئىدى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، «ھېچكىم ئىشلىتىشنى خالىمىغان» كىشىلەرنىڭ تېخى قۇلىقى كېسىلەتتى ۋە ئۇلارغا تامغا بېسىلاتتى. ئېلىزابېتنىڭ 5-يىلى ئېلان قىلىنغان شاگىرتلار توغرىسىدىكى 4-نومۇرلۇق پەرمانىدا ئامانلىق سوراقچىسىغا شاگىرتلار ئۈچۈن مۇئەييەن ئىش ھەققى بەلگىلەش ۋە ئۇنى پەسىللەرگە ھەم مال باھاسىغا قاراپ تەڭشەپ تۇرۇش ھوقۇقى بېرىلگەنىدى. جامېس I ئەمگەككە دائىر بۇ بەلگىلىمىنى توقۇمىچىلىق ئىشلىرىغا ۋە باشقا ھەر خىل ئىشچىلارغا قوللاندى.(224) گېئورگىي II ئىشچىلارنىڭ جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇشىنى مەنئى قىلىش قانۇنىنى ھەممە كارخانا قول

(224) جامېس I نىڭ 2-يىلى ئېلان قىلىنغان 6-نومۇرلۇق پەرمانىنىڭ بىر بەلگىلىمىسىدە شۇنى كۆرگىلى بولىدۇكى، بەزى توقۇمىچىلىق خوجايىنلىرى ئامانلىق سوراقچىسى سۈپىتىدە ئۆز كارخانىلىرىدا ئىش ھەققى نورمىسىنى رەسمىي بەلگىلىگەن. گېرمانىيىدە، بولۇپمۇ 30 يىللىق ئۇرۇشتىن كېيىن ئىش ھەققىنى چۈشۈرۈش توغرىسىدا پاتىپات پەرمانلار چىقىرىلىپ تۇرغان. «ئاھالىسى شالاڭ رايونلاردا مالايلار ۋە ئىشچىلارنىڭ يېتىشمەسلىكى پومېشچىكلارنى تازا قىينىماقتا ئىدى. ھەممە يېزا ئاھالىسىنىڭ ئۆز ئۆيىنى بويتاق ئەر ۋە تۇل ئاياللارغا ئىجارىگە بېرىشى مەنئى قىلىنغان؛ شۇنداق ئۆي ئىجارىگە ئالغۇچىلار ئۇچراپ قالسا، ھۆكۈمەتكە خەۋەر قىلىش كېرەك ئىدى، ئەگەر ئۇلار مالاي بولۇشنى خالىمىسا، مەيلى ئۇلار بىرەر ئىش بىلەن، دېھقانلارغا كۆنلۈكچى بولۇش بىلەن، ياكى پۇل ۋە ئاشلىق سودىسى بىلەن كۈن كەچۈرگەن بولسۇن، ئۇخشاشلا تۈرمىگە تاشلىناتتى. («ئىمپېرىيىنىڭ سىلېسىيىگە قارىتىلغان ئىمتىيازى ۋە پەرمانى»،

① مۇشۇ تومنىڭ 1320 ـ 1321 ـ بەتلىرىگە قاراڭ. ـــ تۈزگۈچىدىن



سانائەتلىرىگە قوللاندى.

ھەقىقىي كارخانا قول سانائىتى دەۋرىدە، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى خېلى زورايغانلىقتىن، ئىش ھەققىنى قانۇن بىلەن بېكىتىپ قويۇش ئاقمايدىغان ۋە ھاجەتسىز بولۇپ قالغانىدى، لېكىن كىشىلەر كونا قورال ئامبىرىدىكى بۇ قورالنى ھەر ئېھتىمالغا قارشى يەنە ساقلاپ تۇرماقچى بولدى. گېئورگىي III نىڭ 7-يىلى، لوندون ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى نىمكار ماشىنىچىنىڭ كۈنلۈك ئىش ھەققى ئۈچۈن، دۆلەت ماتەمى كۈنلىرىدىن باشقا كۈنلەردە 2 شىللىڭ $7\frac{1}{2}$ پېنستىن ئوشۇق پۇل بېرىش مەنئى قىلىنغانىدى؛ گېئورگىي III نىڭ 13-يىلى ئېلان قىلىنغان 68-نومۇرلۇق پەرمانىدا ئامانلىق سوراقچىلىرىغا يىپەك توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى بەلگىلەش ھوقۇقى بېرىلدى؛ 1796-يىلى ئامانلىق سوراقچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى توغرىسىدىكى بۇيرۇقىنىڭ دېھقانچىلىقتىن باشقا ساھەدىكى ئىشچىلارغىمۇ مۇۋاپىق كېلىش-كەلمەسلىكى يۇقىرى سوتنىڭ ئىككى قېتىم ھۆكۈم چىقىرىشى بىلەن بەلگىلىنەتتى؛ 1799-يىلى، پارلامېنتنىڭ بىر پەرمانىدا، شوتلاندىيە كان ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى ئېلىزابېتنىڭ پەرمانىغا ھەم شوتلاندىيىنىڭ1661- ۋە 1671-يىللاردىكى ئىككى پەرمانىغا بىنائەن بەلگىلىنىدۇ، دېيىلىپ بەلگىلەنگەنىدى. بۇ مەزگىلدە ئەھۋالدا

1-باب، 125-ماددا) پۈتۈن بىر ئەسىر داۋامىدا، پادىشاھلارنىڭ بۇيرۇقلىرىدا، ئېغىر شەرتلەرگە بويسۇنمىغان، قانۇندا بەلگىلەنگەن ئىش ھەققىگە نارازى بولغان رەزىل، مۇتتەھەم ئۇششۇقلار ئۈزلۈكسىز ھالدا قاتتىق ئەيىبلەنگەن؛ ھەربىر پومېشچىكنىڭ مەمۇرىي رايون بەلگىلىگەن ئىش ھەققىدىن ئوشۇق ئىش ھەققى تۆلىشى مەنئى قىلىنغان. لېكىن ئۇرۇشتىن كېيىن، مالايلارنىڭ شارائىتى بەزىدە 100 يىلدىن كېيىنكى شارائىتتىن ياخشىراق بولدى؛ 1652-يىلى سىلېسىيىدە مالايلار ھەپتىدە ئىككى قېتىم گۆش يەيتتى، بىزنىڭ بۇ ئەسىرىمىزدە بولسا، سىلېسىيىنىڭ مەلۇم يەرلىرىدە مالايلار ھەر يىلى ئاران ئۈچ قېتىم گۆش يەيدۇ. ئۇرۇشتىن كېيىنكى ئىش ھەققىمۇ ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئەسىرلەردىكىگە قارىغاندا يۇقىرى ئىدى.» (گ. فرېيتاگ)

قانچىلىك ئۆزگىرىش بولغانلىقىنى ئەنگلىيىنىڭ تۆۋەن پالاتاسىدىكى ئاڭلىنىپ باقمىغان بىر ۋەقە چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. بۇ يەردە 400 نەچچە يىلدىن بۇيان ئىش ھەققىنىڭ ئېشىشىغا ھەرگىز يول قويمايدىغان ئەڭ يۇقىرى چەك قانۇن چىقىرىش يولى بىلەن بەلگىلىنىپ كەلگەنىدى، 1796-يىلى ۋىتبرېد يېزا ئىگىلىك مەدىكارلىرىنىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن قانۇنىي يول بىلەن ئەڭ تۆۋەن چەك بەلگىلەشنى تەكلىپ قىلدى. پىت بۇنىڭغا قارشى چىقتى، لېكىن «كەمبەغەللەرنىڭ ئېچىنىشلىق ئەھۋالدا» ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلدى. ئاخىرى، ئىش ھەققى بەلگىلەش توغرىسىدىكى قانۇنلار 1813-يىلى بىكار قىلىندى. كاپىتالىستلار زاۋۇتلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ خۇسۇسىي قانۇنى بىلەن باشقۇرىدىغان ۋە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى خەيرىيەت سېلىقىغا تايىنىپ زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن دەرىجىدە تولۇقلاپ بېرىدىغان بولغاندىن بۇيان، بۇ قانۇنلار غەلىتە كۈلكىلىك نەرسىگە ئايلىنىپ قالدى. لېكىن ئىشچىلار توغرىسىدىكى قانۇننىڭ ياللىغۇچىلار بىلەن ياللانما ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى شەرتنامىگە ھەم شەرتنامىنى بىكار قىلىش مۇددىتىگە ۋە باشقىلارغا دائىر تارماقلىرى تا ھازىرغىچە تامامەن كۈچكە ئىگە بولۇپ كەلدى، بۇ تارماقلاردا، شەرتنامىگە خىلاپلىق قىلغان ياللىغۇچىلار پەقەت ھەق تەلەپ جاۋابكارلىقىغا تارتىلىدۇ، شەرتنامىگە خىلاپلىق قىلغان ئىشچىلار بولسا جىنايى ئىشلار جاۋابكارلىقىغا تارتىلىدۇ، دەپ بەلگىلەنگەنىدى.

جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇشنى مەنئى قىلىش توغرىسىدىكى شەپقەتسىز قانۇنلار 1825-يىلى پرولېتارىياتنىڭ خەۋپلىك ھەرىكىتى ئالدىدا بىكار قىلىندى. شۇنداق بولسىمۇ، پەقەت ئۇنىڭ بىر قىسمىلا بىكار قىلىندى. كونا پەرمانلارنىڭ بەزى چىرايلىق قالدۇقلىرى تېخى 1859-يىلى يوق قىلىندى. ئاخىرى، 1871-يىل 6-ئاينىڭ 29-كۈنى چىقىرىلغان پارلامېنت پەرمانى ئىشچىلار ئىرلەشمىسىنى قانۇنىي جەھەتتىن ئېتىراپ قىلغان



چېغىدىلا، بۇ سىنىپىي قانۇنچىلىقنىڭ ئاخىرقى ئىزلىرى يوقالدى، دەپ ھېسابلىنىدى. لېكىن پارلامېنتنىڭ شۇ كۈنى چىقىرىلغان باشقا بىر پەرمانىدا (زوراۋانلىق، تەھدىت ۋە زىيانكەشلىك قىلمىشلىرىنى جازالاش توغرىسىدىكى جىنايى ئىشلار قانۇنىغا تۈزىتىش كىرگۈزۈش ھەققىدىكى پەرماندا)، ئەمەلىيەتتە، كونا ھالەتنى يېڭى شەكىل بىلەن ئەسلىگە كەلتۈردى. بۇنداق پارلامېنت نەيرىڭى ئارقىسىدا، ئىشچىلارنىڭ ئىش تاشلىغان ياكى ئىتتىپاقداشلار ئىش توختاتقان (ئىتتىپاق تۈزگەن زاۋۇت ئىگىلىرى زاۋۇتلارنى بىرلا ۋاقىتتا تاقىغان) چاغلاردا پايدىلىنىدىغان ۋاستىلەر ئادەتتىكى قانۇنلار بويىچە ئەمەس، پەۋقۇلئاددە جىنايى ئىشلار قانۇنى بويىچە بىر تەرەپ قىلىنىدىغان بولدى، يەنە كېلىپ بۇ جىنايى ئىشلار قانۇنىنى چۈشەندۈرۈش ھوقۇقى بولسا ئامانلىق سوراقچىسى بولۇۋالغان زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ قولىدا ئىدى. شۇنىڭدىن ئىككى يىل بۇرۇن، خۇددى شۇ تۆۋەن پالاتانىڭ ۋە خۇددى شۇ جانابى گلادستوننىڭ ئۆزى ئىشچىلار سىنىپىغا قارشى قويۇلغان بارلىق پەۋقۇلئاددە جىنايى ئىشلار قانۇنىنى بىكار قىلىش توغرىسىدىكى قانۇن لايىھىسىنى ھەممىگە ئايان بولغان توغرا پوزىتسىيە بىلەن ئوتتۇرىغا قويغانىدى. لېكىن بۇ قانۇن لايىھىسى پەقەت ئىككى قېتىم ئوقۇپلا قويۇلدى، شۇنداق قىلىپ، بۇ قانۇن لايىھىسى تاكى «بۈيۈك لىبېرالستلار پارتىيىسى»[482] تورىچىلار پارتىيىسى بىلەن ئىتتىپاق تۈزۈپ، ئۆزىنى ھاكىمىيەت بېشىغا چىقارغان پرولېتارىياتقا قەتئىي تۈردە قارشى تۇرغانغا قەدەر تاشلاپ قويۇلدى. «بۈيۈك لىبېرالستلار پارتىيىسى» بۇ خائىنلىقى بىلەن قانائەتلەنمەستىن، يەنە ئىزچىل تۈردە ھۆكۈمران سىنىپلار ئالدىدا قۇللارچە باش ئېگىپ غالچىلىق قىلىپ كەلگەن ئەنگلىيە سوراقچىلىرىنىڭ ئاللىقاچان كۈچىدىن قالغان «مەخپىي ھەرىكەتلەر»نى مەنئى قىلىش قانۇنىنى[483] قايتىدىن ئىزدەپ تېپىشىغا ۋە بۇ قانۇن ئارقىلىق ئىشچىلارنىڭ جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇشىغا تاقابىل تۇرۇشىغا يول

قويۇپ بەردى. بىز شۇنى كۆرمەكتىمىزكى، ئەنگلىيە پارلامېنتى 500 يىلدىن بۇيان، كاپىتالىستلارنىڭ ئىشچىلارغا قارشى تۇرۇشنى مەقسەت قىلغان مەڭگۈلۈك «ئىشچىلار بىرلەشمىسى» ئورنىنى پەسكەشلىك ۋە نەپسانىيەتچىلىك بىلەن ئىزچىل ساقلاپ كەلدى، كېيىن ئاممىنىڭ بېسىمى ئاستىدىلا، ئىش تاشلاشقا ۋە ئىشچىلار بىرلەشمىسىگە قارشى قانۇنلاردىن نائىلاج ۋاز كەچتى.

فرانسىيە بۇرژۇئازىيىسى ئىنقىلاب بورىنى باشلىنىش بىلەنلا ئىشچىلارنى ئۆزلىرىنىڭ ئەمدىلا قولغا كىرگۈزگەن جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇش ھوقۇقىدىن يەنە مەھرۇم قىلدى. بۇ بۇرژۇئازىيە 1791-يىل 6-ئاينىڭ 14-كۈنى پەرمان چىقىرىپ، ئىشچىلارنىڭ ھەرقانداق تەرىقىدە جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇشىنى «ئەركىنلىككە ۋە ئىنسانىي ھوقۇق خىتابنامىسىگە نىسبەتەن تاجاۋۇزچىلىق» دەپ ئېلان قىلدى ۋە ئۇلارغا 500 لىۋر جەرىمانە قويۇش ھەم بىر يىللىق پۇقرالىق ھوقۇقىدىن مەھرۇم قىلىش جازاسى بېرىشنى بەلگىلىدى.(225) كاپىتال بىلەن ئەمگەك ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەشنى دۆلەتنىڭ ساقچىلىق ۋاستىسى بىلەن كاپىتال ئۈچۈن پايدىلىق دائىرىدە چەكلىگەن بۇ قانۇن بىرقانچە قېتىملىق

(225) بۇ قانۇننىڭ 1-ماددىسىدا مۇنداق دېيىلىدۇ: «تەبىقىسى ياكى كەسپى بىرخىل بولغان شەھەر ئاھالىلىرىنىڭ ھەر خىل بىرلەشمىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش فرانسىيە ئاساسىي قانۇنىنىڭ تۈپ ئاساسلىرىدىن بىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، ھەرقانداق باھانە ياكى ھەرقانداق شەكىل بىلەن بۇنداق بىرلەشمىلەرنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش مەنئى قىلىنىدۇ.» 4-ماددىسىدا مۇنداق دېيىلىدۇ: «بىرخىل كەسىپ، ھۈنەر ياكى قول سانائەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان شەھەر ئاھالىلىرى ھۈنەر ياكى ئەمگەكتىن بىردەك باش تارتىش ئۈچۈن، ياكى ئۆزلىرىنىڭ ھۈنىرى ياكى ئەمگىكىنى مەلۇم مىقداردىكى ھەققە توغرىلاش ئۈچۈن ئۆزئارا مەسلىھەتلەشسە ياكى پۈتۈشسە، بۇنداق مەسلىھەتلىشىش ۋە پۈتۈشۈشلەر... ئاساسىي قانۇنغا خىلاپلىق قىلغانلىق، ئەركىنلىك ۋە ئىنسانىي ھوقۇققا تاجاۋۇز قىلغانلىق، دەپ قارىلىدۇ...» شۇڭا، كونا ئىشچىلار قانۇنىدىكى بەلگىلىمىلەرگە ئوخشاش، پۈتۈنلەي دۆلەت ئىشلىرىغا دائىر جىنايەت، دەپ قارىلىدۇ («پارىژ ئىنقىلابى»، 1791-يىل پارىژ نەشرى، 3-توم 523-بەت)



ئىنقىلابنى ۋە بىرنەچچە قېتىملىق سۇلالە ئۆزگىرىشىنى باشتىن كەچۈردى. ھەتتا تېررورچى ھۆكۈمەتمۇ[484] ئۇنىڭغا تېگەلمىدى. بۇ قانۇن پەقەت يېقىندىلا جىنايى ئىشلار قانۇنلىرى توپلىمىدىن[485] ئېلىپ تاشلاندى. بۇ بۇرژۇئا پەۋقۇلئاددە تەدبىرىنى قوللىنىشنىڭ ئەڭ تىپىك باھانىسى بولدى. دوكلاتچى لېشاپېلىئېر مۇنداق دەيدۇ: «ئىش ھەققىنى ھازىرقىدىن بىرئاز ئۆستۈرۈپ، ئىش ھەققى ئالىدىغان كىشىنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى يېتىشمەسلىك تۈپەيلىدىن پېتىپ قالغان مۇتلەق، قۇللارچە دېگۈدەك بېقىندىلىق ھالىتىدىن قۇتۇلدۇرۇش لازىم بولسىمۇ»، لېكىن ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ مەنپەئىتى توغرىسىدا ئۆزئارا مەسلىھەتلەشمەسلىكى، ئۆزلىرىنىڭ «مۇتلەق، قۇللارچە دېگۈدەك بېقىندىلىق ھالىتى»نى يېنىكلىتىش ئۈچۈن ئورتاق ھەرىكەت قوللانماسلىقى كېرەك، چۈنكى ئۇلار بۇنداق قىلسا «ئۆزلىرىنىڭ بۇرۇنقى خوجايىنى، ھازىرقى كارخانا ئىگىسىنىڭ ئەركىنلىكى» (ئىشچىلارنى قۇللۇق ھالەتتە تۇتۇپ تۇرۇش ئەركىنلىكى!)گە زىيان يەتكۈزىدۇ، چۈنكى جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇش ئارقىلىق بۇرۇنقى ئۇيۇشما خوجايىنلىرىنىڭ مۇستەبىتلىكىگە قارشى تۇرۇش—پەرەز قىلىپ بېقىڭلار! —فرانسىيە ئاساسىي قانۇنى بىكار قىلغان ئۇيۇشمىلارنى ئەسلىگە كەلتۈرگەنلىك بولاتتى! (226)

## 4. كاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پەيدا بولۇشى

بىز قانۇندا مۇھاپىزەت قىلىنمىغان پرولېتارلارنىڭ قانداق قىلىپ

(226) بۇشې بىلەن رۇلاۋېزنېي: «پارلامېنت تارىخى»، 10-توم، 193—195-بەتلەرنىڭ بىرنەچچە يېرىگە قاراڭ.

زورلۇق بىلەن بارلىققا كەلگەنلىكىنى، ئۇلارنى ياللانما ئىشچىلارغا ئايلاندۇرۇپ قويغان قانلىق ئىنتىزامنى، دۆلەتنىڭ ئەمگەكنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنى ساقچىلىق ۋاستىلىرى ئارقىلىق كۈچەيتىش يولى بىلەن كاپىتال جۇغلانمىسىنى ئاشۇرۇشتەك ئىپلاس ھەرىكەتلىرىنى كۆزدىن كەچۈرۈپ چىقتۇق. ئەمدى، كاپىتالىستلار دەسلەپتە قەيەردىن پەيدا بولدى؟ دېگەن سوئال تۇغۇلىدۇ. چۈنكى، يېزا ئاھالىلىرىنى مەھرۇم قىلىش توغرىدىن-توغرا چوڭ يەر ئىگىلىرىنىلا پەيدا قىلدى. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پەيدا بولۇشىغا كەلسەك، ئۇنى ئېنىقلىۋېلىشىمىز مۇمكىن، چۈنكى بۇ — نۇرغۇن ئەسىر داۋام قىلغان ئۇزۇن بىر جەريان. يانچىلارنىڭ ئۆزىنىڭمۇ، ئۇلاردىن باشقا يەنە ئۇششاق ئەركىن يەر ئىگىلىرىنىڭمۇ ئىگە بولغان مال-مۈلكى تولىمۇ پەرقلىق ئىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئىنتايىن پەرقلىق بولغان ئىقتىسادىي شارائىتتا ئازاد بولدى.

ئەنگلىيىدە، ئەڭ ئىپتىدائىي شەكىلدىكى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ ئۆزىمۇ يانچىلارنىڭ لاۋازىمى ئىدى. ئۇنىڭ ئورنى قەدىمكى رىمنىڭ فىللىكۇسلىرىغا① ئوخشاش بولسىمۇ، لېكىن ھەرىكەت دائىرىسى تارراق ئىدى. 14ـ ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا، لاۋازىملارنىڭ ئورنىنى پومېشچىك ئۇرۇق-ئۇلاغ ۋە دېھقانچىلىق سايمانلىرى بىلەن تەمىنلەپ تۇرىدىغان ئىجارىكەش دېھقان ئالىدۇ. بۇنداق ئىجارىكەش دېھقاننىڭ ئورنى دېھقاننىڭ ئورنىدىن ئانچە كۆپ پەرق قىلمايدۇ، بىراق ئۇ ياللانما ئەمگەكنى كۆپرەك ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدۇ. ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئۇ ئوتاقچى دېھقانغا ۋە يېرىم ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىگە ئايلىنىدۇ. دېھقانچىلىق ئۈچۈن زۆرۈر كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى ئۇ توپلايدۇ، قالغان قىسمىنى بولسا پومېشچىك يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. ئومۇمىي

① مۇشۇ تومنىڭ 318ـ بېتىگە قاراڭ. ــ تۈزگۈچىدىن



مەھسۇلاتنى ئىككى تەرەپ توختامدا بەلگىلەنگەن نىسبەت بويىچە تەقسىم قىلىدۇ. ئەنگلىيىدە بۇنداق شەكىل ناھايىتى تېز يوقىلىپ، ئۇنىڭ ئورنىنى ئىشچى ياللاش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ كاپىتالىنى كۆپەيتىدىغان ۋە قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى يەر ئىجارىسى سۈپىتىدە پۇل ياكى ماددىي نەرسە شەكلى بىلەن پومېشچىككە بېرىدىغان ھەقىقىي ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئالىدۇ.

15ـ ئەسىردە، مۇستەقىل دېھقانلار ۋە ھەم ياللىنىپ ئىشلەيدىغان، ھەم ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان ياللانما دېھقانلار ئۆز ئەمگىكى بىلەن بېيىۋاتقان چاغلاردا، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئەھۋالىمۇ، ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسىمۇ ئوتتۇرا ھال ئىدى. 15ـ ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30 نەچچە يىلىدا باشلانغان ۋە 16ـ ئەسىردە پۈتۈن بىر ئەسىر دېگۈدەك (لېكىن كېيىنكى نەچچە ئون يىل بۇنىڭ سىرتىدا) داۋام قىلغان يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابى يېزا ئاھالىسىنى خانىۋەيران قىلىۋەتتى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش سۈرئەتتە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنى بېيىتىۋەتتى.(227) جامائەت يايلاقلىرى قاتارلىقلارنىڭ تالان-تاراج قىلىنىشى ئارقىسىدا، دېھقانچىلىق مەيدانى سوۋخوز ئىگىلىرى ئۆز چارۋىلىرىنىڭ سانىنى ھېچبىر چىقىم قىلماي دېگۈدەكلا زور دەرىجىدە كۆپەيتىۋالدى، بۇ چارۋىلار يەنە ئۇلارنىڭ تېرىقچىلىق ئىشلىرى ئۈچۈن تېخىمۇ كۆپ ئوغۇت يەتكۈزۈپ بەردى.

16ـ ئەسىرگە كەلگەندە، ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان يەنە بىر مۇھىم ئامىل قوشۇلدى. ئۇ چاغلاردا ئىجارە توختاملىرىنىڭ مۇددىتى

(227) ھاررىسون ئۆزىنىڭ «ئەنگلىيىنىڭ ئومۇمىي ئەھۋالى» دېگەن ئەسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: «ئىلگىرى يەر ئىجارىسى ئۈچۈن ناھايىتى تەستە 4 فوند ستېرلىڭ تۆلەپ كەلگەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى، ھازىر 40، 50، 100 فوند ستېرلىڭ تۆلىمەكتە، شۇنداق بولسىمۇ، ئىجارە مۇددىتى توشقاندا قولىدا ئالتە-يەتتە يىللىق ئىجارە ھەققى قالمىسا، ئۆز تىجارىتىنى پايدىسىز ھېسابلايدۇ.»

نـاھايىتى ئۇزاق بـولۇپ، كـۆپىنچە 99 يـىلغا يـېتەتتى. ئەتـىۋار مـىتاللار قـىممـىتـىنـىڭ، جۈملـىدىن پـۇل قـىممـىتـىنـىڭ ئۈزلـۈكسىز چـۈشـۈشـى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىگە ئالتۇن مېۋە ئېلىپ كـەلدى. يۇقىرىدا كـۆرسىتىلگەن باشقا ئەھۋاللارنى تـىلغا ئالمـىغاندىمۇ، بـۇنداق چۈشۈش ئىش ھەققىنىمۇ تۆۋەنلىتىۋەتتى.① ئىش ھەققىنىڭ بـىر قـىسمى ئىجارىكـەش دېھقانچىلىق مـەيدانـى ئىگـىلـىرىنىڭ پـايدىسـىغا ئـايلاندى. ئاشلىق، قوي يۇڭى، گۆش باھاسىنىڭ، قىسقىسى، ھەممە يـېزا ئىگـىلىك مەھسۇلاتلىرى باھاسىنىڭ تـوختىماي ئۆرلـىشى نـەتىجىسىدە، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئۆزلىرىنىڭ پۇل كاپىتالىنى ھېچبىر كـۈچ سەرپ قىلمايلا كۆپەيتىۋەردى، لېكىن يـەر ئىجارىسىنى پـۇلنىڭ بـۇرۇنقى قـىممىتى بـويىچە تـۈزۈلگەن تـوختامغا ئاسـاسەن تـۆلـەپ كـەلدى.(228) دېمەك، ئۇلار بـىر ۋاقـىتنىڭ ئۆزىدە ئۆزىنـىڭ ياللانما ئىشچـىلىرىنىڭ ۋە

(228) 16-ئەسىردە پۇل قىممىتىنىڭ چۈشۈشىنىڭ جەمئىيەتتىكى سىنىپلارغا بولغان تەسىرى توغرىسىدا مۆتىۋەر زات ۋ. س يازغان «ھەرقايسى ساھەدىكى قېرىنداشلىرىمىزنىڭ يېقىندىن بۇيانقى بەزى ئاغرىنىشلىرى ئۈستىدە قىسقىچە تەكشۈرۈش» (1581-يىل لوندون نـەشرى) دېگـەن ئەسـەرگە قاراڭ. بۇ ئەسەر دىئالوگ شەكلىدە يېزىلغانلىقى ئۈچۈن، خېلى ۋاقىتقىچە شېكسپىرنىڭ ئەسـىرى دەپ قارىلىپ كەلگەن، تېخى 1751-يىلى شېكسپىرنىڭ نـامىدا يېڭى نـەشرىمۇ چىققان. ئۇنـىڭ ئاپتورى ۋىلىيام ستاففورد ئىدى. كىتابنىڭ بىر يېرىدە بىر رىتسار مۇنداق مۇھاكىمە قىلىدۇ:

رىتسار: «سىز مېنىڭ دېھقان قـوشنام، سـىز سودىگەر تـەخسىر، سـىز ئاقكـۆڭۈل مـىسكەر ۋە باشقا قول سانائەتچىلەر، سىلەر ئۆز مەنپەئەتڭلارنى قانداق قوغداشنى بـىلىسىلەر. چـۈنكى، بارلىق بـۇيـۇملارنىڭ بـاھـاسى ئىلگـىرىكـىدىن قـانچىلىك ئاشسا، سـىلەرمۇ ئۆزەڭلارنىڭ سـاتىدىغان تـاۋارلىرىڭلارنىڭ ۋە ئەمگىكىڭلارنىڭ بـاھاسىنى شـۇنچىلىك ئاشـۇرىسىلەر. لـېكىن بـىزنىڭ نـەرسە سېتىۋالغاندا تـارتقان زىيـىنىمىزنى قـاپلاش ئۈچـۈن يـۇقىرى بـاھا بـىلەن ساتقۇدەك ھـېچقانداق نەرسىمىز يوق.» يەنە بىر يېرىدە رىتسار دوكتورغا مۇنداق سوئال قويىدۇ: «ئېيتىپ بېرىڭچۇ، سـىز بۇ يەردە كىملەرنى نەزەردە تۇتىسىز؟ بىرىنچىدىن، سىزنىڭ قـارىشىڭىزچە قـانداق كـىشىلەر زىيـان تارتمايدۇ؟» دوكتور: «مېنىڭ نەزەردە تۇتقىنىم ئالدى-ساتتى بىلەن تىرىكچىلىك قىلىدىغانلار، چۈنكى ئۇلار قىممەت باھادا سېتىۋالىدۇ، يەنە قىممەت باھادا ساتىدۇ.» رىتسار: «ئىككىنچىدىن، سىز قانداق

① مۇشۇ تومنىڭ 1028-1029-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



پومېشچىكلارنىڭ مـەنپەئەتىنى قـۇربان قـىلىش ھـېسابىغا بـېيىپ كـەلدى. شۇڭا، 16-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا ئەنگلىيىدە شۇ چاغنىڭ ئۆزىدە نـاھايىتى بـاي ھـېسابلىنىدىغان «كـاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچـىلىق مـەيدانـى ئىگىلىرى» سىنىپىنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس.(229)

كـىشىلەرنى پـايدا ئالـىدۇ دەپ قـارايسـىز؟» دوكتـور: «ئۆزى تـېرىقچىلىق قـىلىۋاتقان يـەر يـاكـى دېھقـانچىلىق مـەيدانىغا كـونىچە ھـەق بـويىچە ئىجارە تـۆلەيدىغان بـارلىق كـىشىلەر پـايدا ئالـىدۇ، چـۈنكى، ئۇلار كـونىچە ھـەق بـويىچە تـۆلەيدۇ، يـېڭى بـاھا بـويىچە سـاتىدۇ، يـەنى ئۇلار يـەرگە ناھايىتى ئاز پـۇل تـۆلەيدۇ، بـۇ يـەردىن چـىققان ھـەممە مـەھـسـۇلاتلارنى بـولسا قـىممەت بـاھادا ساتـىدۇ…» رىتسار: «سىزنىڭچە، بۇ كىشىلەر ئالغان پايدىدىن كۆپرەك زىيان تارتىدىغانلار كىملەر؟» دوكتور: «بۇلار—ھـەممە ئاقسۆڭەكلەر، مۆتىۋەرلەر ۋە باشقا بـارلىق مـۇقىم يـەر ئىجارىسى يـاكى مائاشقىلا تايىنىپ كۈن كەچۈرىدىغانلار، ئۆز يېرىنى ئۆزى تېرىمايدىغانلار ياكى ئالدى-ساتتى بىلەن شۇغۇللانمايدىغانلار.»

(229) فرانسىيىدە، ئوتتۇرا ئەسىرنىڭ دەسلەپكى چاغلىرىدا فېئوداللارغا ئىجارە-باج باشقۇرۇپ بېرىدىغان ۋە يـىغىپ بـېرىدىغان غـوجىدارلار ئۇزۇن ئۆتمەيلا سـودا-سانائەتچى بـولـۇۋالدى، ئۇلار قاقتى-سوقتى قىلىش، ئالداش قاتارلىق ئۇسۇللار بىلەن كاپىتالىستقا ئايلاندى. بۇ غوجىدارلار بەزىدە ئېسىلزادىلەر بولۇپ قالاتتى. مەسىلەن: «بۇ ھـېسابات بـېزانسوندىكى قـورغان بـېگى، رىتسار جـاك دې تـورىس 1359-يـىل 12-ئاينـىڭ 25-كـۈنـىدىن 1360-يـىل 12-ئاينـىڭ 28-كـۈنـىگىچە ئۆزى تـۆلـەيدىغان يـەر ئىجارىسـى تـوغرىسىدىكى ھـېسابات بـولـۇپ، بـۇ ھـېسابات كـىنەز ۋە گراف بـۇرگونسكىنىڭ دىژوندىكى ھـېسابچىسىغا تـاپشۇرۇلدى.» (ئالېكسىس مـونتېئىل «تـورلـۇك تـارىخىي قولىيازمىلار ئۈستىدىكى تەتقىقات»، 234- ، 235-بەتلەر) دېمەك، ئىجتىمائىي تـۇرمۇشنىڭ ھـەرقايسى جەھەتلىرىنىڭ ناھايىتى چوڭ قىسمى ئارىلىقتىكى كىشلەرنىڭ قولىغا چۈشۈپ كېتىدۇ. مـەسلەن، ئىقتىسادىي جەھەتتە، تىجارەتنىڭ مېغىزىنى سـەرراپلار، سـودا سـارىيىدىكى دەلـلاللار، چـوڭ-كىچىك سودىگەرلەر چاقىدۇ؛ ھـەق تـەلەپ قـانـۇنى جـەھـەتتە، ئادۋوكـاتلار دەۋاگـەر بـىلـەن جاۋابكـارنى قـاقتى-سوقتى قـىلىدۇ؛ سـىياسىي جـەھەتتە، پـارلامېنت ئەزاسـى سـايلىنىۋېلىش، ۋەزىر پـادىشاھدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ؛ دىنىي جەھەتتە، «ۋاسىتىچىلەر» تـەڭرىنى ئەھمىيەتسىز ئورۇنغا سـۈرۈپ قـويىدۇ، ۋاسـىتىچىلەرنى بـولسا پـوپلار ئەھـمـىيەتسىز ئورۇنغا سـۈرۈپ قـويىدۇ، پـوپلار بـولسا ئۆز نـۆۋىتىدە ئاقكۆڭۈل پادىچى بىلەن ئۇنىڭ پادىسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇقەررەر ۋاسىتىچى بـولىدۇ. فرانسـىيىدىمۇ ئەنگلىيىدىكىگە ئوخشاش چوڭ فـېئودال سـۇيۇرغاللار يـېزا ئاھالىلىرى ئۈچـۈن ئىنتايىن پـايدىسىز شارائىتتا سان-ساناقسىز ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانلىرىغا بۆلۈندى. 14-ئەسىردە، ئىجارە مەيدانلىرى (fermes ياكى terriers) پەيدا بـولدى. ئۇلارنـىڭ سانى ئۈزلـۈكسىز كـۆپىيىپ، 100

## 5. يېزا ئىگىلىك ئىنقىلابىنىڭ سانائەتكە بولغان ئەكس تەسىرى. سانائەت كاپىتالىنىڭ ئىچكى بازىرىنىڭ شەكىللىنىشى

بىزگە مەلۇم بولدىكى، يېزا ئاھالىلىرىنىڭ ئارىلاپ-ئارىلاپ ۋە قايتىلاقايتا تالان-تاراج قىلىنىشى ۋە ئۆز يەرلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلىشى شەھەر سانائىتى ئۈچۈن پۈتۈنلەي كەسىپداشلار ئۇيۇشمىسى مۇناسىۋىتىنىڭ سىرتىدا تۇرىدىغان زور تۈركۈمدىكى پرولېتارلارنى ئۈزلۈكسىز يەتكۈزۈپ بەردى.① بۇ ئاجايىپ ئەھۋال قېرى ئا. ئاندېرسون (جامېس ئاندېرسون بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قويۇلمىسۇن)نى ئۆزىنىڭ سودا تارىخى[486] دېگەن كىتابىدا خۇدا بىۋاسىتە ئارىلاشقان، دەپ ئىشىنىشكىمۇ مەجبۇر قىلغانىدى. بىز يەنە ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ بۇ مۇھىم ئامىلى توغرىسىدا توختىلىشىمىز كېرەك. گوفرۇۋا سېن-ھىلائىر دۇنيادىكى ماددىلارنىڭ بىر جايدىكى زىچلىقىنى ئۇنىڭ يەنە بىر

مىڭدىنمۇ كۆپ ئېشىپ كەتتى. ئۇلار مەھسۇلاتنىڭ 1/12دىن 1/5گىچە بولغان قىسمىنى يەر ئىجارىسى سۈپىتىدە پۇل ياكى ماددىي بۇيۇملار بىلەن تۆلەپ تۇردى. terriers يەرنىڭ قىممىتى ۋە كۆلىمىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە قاراپ، سۇيۇرغال ۋە ئىككىنچى دەرىجىلىك سۇيۇرغال(fiefs, arriere—fiefs) ۋەھاكازالارغا بۆلۈنەتتى، بىراق يەرلەرنىڭ كۆلىمى بەزىدە بىرنەچچە ئارپانلا بولاتتى. بۇ terriers ئىگىلىرىنىڭ ھەممىسى ئۆز يەرلىرىدىكى ئاھالىلەرگە نىسبەتەن مەلۇم دەرىجىدە ھۆكۈم چىقىرىش ھوقۇقىغا ئىگە ئىدى؛ بۇنداق ھۆكۈم چىقىرىش ھوقۇقى تۆت دەرىجىگە بۆلۈنەتتى. يېزا ئاھالىلىرىنىڭ ئاشۇ ئۇششاق زالىملارنىڭ زۇلۇمىغا ئۇچرىشى چۈشىنىشلىك ئىدى. مونتېئىل: شۇ چاغلاردا فرانسىيىدە 160 مىڭ سوت بار ئىدى، ۋەھالەنكى ھازىر ئامانلىق سوتى قوشۇلۇپ 4 مىڭلا بولسا كۇپايە قىلىدۇ، دەيدۇ.

① مۇشۇ تومنىڭ 1313ـ1328ـ بەتلىرىگە قاراڭ. ــتۈزگۈچىدىن



جايدىكى شالاڭلىقى بىلەن چۈشەندۈردۇ(230)، لېكىن مۇستەقىل ۋە ئۆز ئالدىغا تېرىقچىلىق قىلىدىغان يېزا ئاھالىسىنىڭ شالاڭلىشىشىغا پەقەت سانائەت پرولېتارىياتىنىڭ زىچلىقىلا ماس كېلىپ قالغان ئەمەس. تېرىقچىلىق قىلىدىغان كىشىلەر ئازايسىمۇ، لېكىن يەردىن چىقىدىغان مەھسۇلات بۇرۇنقىدەكلا كۆپ بولۋەردى ياكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ بولدى، چۈنكى يەرگە بولغان ئىگىدارچىلىق مۇناسىۋىتىدە ئىنقىلاب بولۇش بىلەن بىللە تېرىقچىلىق ئۇسۇلى ئۆزگەردى، ھەمكارلىق كېڭەيدى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى مەركەزلەشتى ۋەھاكازالار، چۈنكى يېزا ئىگىلىك ياللانما ئىشچىلىرى يالغۇز ئەمگەك سىجىللىقىنى(231) كۈچەيتىشكىلا مەجبۇر قىلىنىپ قالماستىن، بەلكى ئۆزلىرى ئۈچۈن ئەمگەك قىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسىنى تارايتىشقىمۇ مەجبۇر قىلىندى. شۇڭا، بىر قىسىم يېزا ئاھالىسىنىڭ بۆلۈنۈپ چىقىشى بىلەن بىللە، ئۇلارنىڭ ئىلگىرىكى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىمۇ بۆلۈنۈپ چىقتى. بۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئەمدى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ماددىي ئامىلىغا ئايلاندى. ھەيدەپ چىقىرىلغان دېھقانلار بۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى ئۆزلىرىنىڭ يېڭى خوجايىنى بولغان سانائەت كاپىتالىستلىرىدىن ئىش ھەققى شەكلىدە ئېلىشى كېرەك. دۆلەت ئىچىدە سانائەتكە يېزا ئىگىلىكى يەتكۈزۈپ بېرىدىغان خام ئەشيالارنىڭ ئەھۋالىمۇ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشاش بولدى. ئۇ ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بىر ئامىلىغا ئايلاندى.

مەسىلەن، شۇنى پەرەز قىلىشقا بولىدۇكى، فرىدرىخ II زامانىسىدا پۈتۈنلەي چىگە يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ۋېستفالىيە

(230) ئۇنىڭ «تەبىئەت پەلسەپىسى ھەققىدىكى بىلىش» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1838-يىل پارىژ نەشرىگە قاراڭ.

(231) بۇنى جانابى جامېس ستيۇئارت سېۋالېر تەكىتلىگەنىدى[487].

دېھقانلىرىنىڭ بىر قىسمى زورلۇق بىلەن مەھرۇم قىلىندى، يەرلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلدى، قېپقالغان يەنە بىر قىسمى بولسا چوڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ مەدىكارلىرىغا ئايلاندى. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، چىگە يىپ ئىگىرىش ۋە توقۇش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان چوڭ فابرىكىلار بارلىققا كەلدى، «بۆلۈنۈپ چىققان كىشىلەر» بۇ فابرىكىلاردا ياللىنىپ ئىشلىدى. كەندىرنىڭ رەڭگى بۇرۇنقىسىغا پۈتۈنلەي ئوخشاش، ئۇنىڭ بىرەر تالاسىدىمۇ ئۆزگىرىش بولمىدى، لېكىن ئۇنىڭ تېنىگە بىر يېڭى ئىجتىمائىي جان كىردى. ئۇ ئەمدى قول سانائەت كارخانا ئىگىلىرىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى بولۇپ قالدى. ئىلگىرى كەندىر نۇرغۇنلىغان ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئارىسىدا تارقالغان بولۇپ، ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلار كەندىرنى ئۆزلىرى ئۆستۈرۈپ ھەم ئائىلىدىكىلەر بىلەن بىرلىكتە ئاز-ئازدىن ئىگىرىپ ۋە توقۇپ كەلگەنىدى؛ ئەمدى بولسا بۇ كەندىر بىر كاپىتالىستنىڭ قولىغا يىغىلدى ۋە بۇ كاپىتالىست باشقىلارنى ئىگىرىش ۋە توقۇشقا سالىدىغان بولدى. چىگىدىن يىپ ئىگىرىش جەھەتتە سەرپ قىلىنىدىغان ئارتۇقچە ئەمگەك سانىسىزلىغان دېھقان ئائىلىلىرىنىڭ ئارتۇقچە دارامىتى سۈپىتىدە گەۋدىلىنەتتى، فرىدرىخ II زامانىدىمۇ پرۇسسىيە پادىشاھىغا تاپشۇرۇلىدىغان باج-سېلىق سۈپىتىدە گەۋدىلىنەتتى. ئەمدى ئۇ ئاز ساندىكى كاپىتالىستلارنىڭ پايدىسى سۈپىتىدە گەۋدىلەنمەكتە. ئۇرچۇق ۋە دەستگاھلار بۇرۇن يېزىلاردا تارقالغان بولسا، ئەمدى ئىشچىلار ۋە خام ئەشيالارغا ئوخشاش ئاز ساندىكى چوڭ ئەمگەك لاگېرلىرىغا مەركەزلەشتى. ئۇرچۇق، دەستگاھ ۋە خام ئەشيالار توقۇمىچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ مۇستەقىل تىرىكچىلىك ۋاستىسىدىن ئەمدى ئىشچىلارغا قوماندانلىق قىلىدىغان (232) ۋە ئۇلارنىڭ ھەقسىز ئەمگىكىنى

(232) كاپىتالىست مۇنداق دەيدۇ: «جاپا چېكىپ سىلەرگە قوماندانلىق قىلغان ئەجرىمگە بار



شىلىۋالىدىغان ۋاستىگە ئايلاندى. چوڭ قول سانائەت كارخانىلىرىنىڭ، چوڭ ئىجارە مەيدانلىرىغا ئوخشاش، نۇرغۇنلىغان ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىش ئورۇنلىرىنىڭ بىرلىشىشى ۋە نۇرغۇنلىغان مۇستەقىل ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مەھرۇم قىلىنىشى ئارقىسىدا ۋۇجۇدقا كەلگەنلىكىنى بايقىۋالغىلى بولمايدۇ. لېكىن بۇ، خالىس تەكشۈرگۈچىنى ئېزىقتۇرالمايدۇ. ئىنقىلاب ئارسلانى مىرابو زامانىدا، كىشىلەر چوڭ قول سانائەت كارخانىسىنى، بىز ھازىر بىرلەشمە ئېكىنزار دېگەندەك، manufactures reunies، يەنى بىرلەشمە قول سانائەت كارخانىسى دەپ ئاتايتتى. مىرابو مۇنداق دەيدۇ:

«كىشىلەر بىرنەچچە يۈز ئادەم بىر باشلىقنىڭ قوماندانلىقىدا ئىشلەيدىغان، ئادەتتە بىرلەشمە قول سانائەت كارخانىسى دەپ ئاتىلىدىغان چوڭ قول سانائەت كارخانىلىرىغىلا دىققەت قىلىدۇ؛ لېكىن ئادىمى كۆپ، ئىشچىلار تارقاق ھالدا مۇستەقىل ئىشلەيدىغان قول سانائەت كارخانىلىرىنى بولسا، گويا ھېچبىر نەزەر سالمىسىمۇ بولىدىغاندەك، پۈتۈنلەي ئېتىبارسىز ئورۇنغا سۈرۈپ قويىدۇ. بۇ ئىنتايىن چوڭ خاتالىق، چۈنكى پەقەت شۇلارلا خەلق بايلىقىنىڭ تازا مۇھىم تەركىبىي قىسمى … بىرلەشمە كارخانىلار بىر-ئىككى كارخانا ئىگىسىنى بېيىتىدۇ، لېكىن ئىشچىلار بولسا كارخانا ئىگىلىرىنىڭ پايدىسىدىن قىلچىمۇ بەھرىمەن بولالمايدىغان، ئازدۇر-كۆپتۇر ھەق ئېلىش بىلەن چەكلىنىدىغان كۈنلۈكچىدىنلا ئىبارەت. بۇنىڭ ئەكسىچە، تارقاق كارخانىلاردا ھېچكىم بېيىپ كېتەلمەيدۇ، لېكىن نۇرغۇنلىغان ئىشچىلار باياشات تۇرمۇش كەچۈرىدۇ… ئىشچان، ئىقتىسادچىل ئىشچىلارنىڭ سانى كۆپىيىۋېرىدۇ، چۈنكى ئۇلار ھالال تۇرمۇش كەچۈرۈش ۋە ئەمگەك قىلىش ئۆزلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى بىرئاز ئۆستۈرۈشنىڭ ئەمەس، بەلكى ئۆز ئەھۋالىنى تۈپتىن ياخشىلاشنىڭ ۋاستىسى ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ؛ ئىش ھەققىنىڭ بىرئاز ئۆستۈرۈلۈشى كەلگۈسى ئۈچۈن ھەرگىزمۇ مۇھىم ئىش ئەمەس، كۆپ دېگەندە، ئۇ پەقەت ئىشچىلارنىڭ ئاران جان بېقىۋاتقان تۇرمۇشىنى بىرئاز ياخشىلايدۇ، خالاس. ئادەتتە ئۇششاق دېھقان ئىگىلىكى بىلەن بىرلەشتۈرۈلگەن ئايرىم، تارقاق قول سانائەت كارخانىلىرىلا ئەركىن قول سانائەت كارخانىلىرى بولالايدۇ.»(233)

يوقى ئازغىنە نەرسەڭلارنى بەرسەڭلار، سىلەرنى ماڭا خىزمەت قىلىش شەرىپىگە مۇيەسسەر قىلىمەن.» (ج. ج. رۇسسو: «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا»، [1760-يىل جەنۋە نەشرى، 70-بەت])

(233) مىرابو. «ئىمپېراتور فرىدرىخ زامانىدىكى پرۇسسىيە پادىشاھلىقى»، 1788-يىل لوندون

بىر قىسىم يېزا ئاھالىلىرىنىڭ مەھرۇم قىلىنىشى ۋە ھەيدەپ چىقىرىلىشى سانائەت كاپىتالى ئۈچۈن ئىشچىلارنى ۋە بۇ ئىشچىلار ئۈچۈن تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئاجرىتىپ بېرىپلا قالماي، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئىچكى بازارلارنىمۇ ۋۇجۇدقا كەلتۈردى.

ئەمەلىيەتتە، ئۇششاق دېھقانلارنى ياللانما ئىشچىغا، ئۇلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنى كاپىتالنىڭ ماددىي ئامىلىغا ئايلاندۇرىدىغان ۋەقەلەر ئۆز نۆۋىتىدە كاپىتال ئۈچۈن ئىچكى بازارلارنىمۇ تەييارلاپ بەردى. ئىلگىرى دېھقان ئائىلىلىرى ئۆزى ئىستېمال قىلىدىغان تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە خام ئەشيالارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنى ئۆزلىرى ئىشلەپچىقىراتتى ۋە پىششىقلاپ ئىشلەيتتى. ھازىر بۇ خام ئەشيا ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى تاۋارغا ئايلاندى؛ قول سانائەت كارخانىلىرى بولسا چوڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ بۇ تاۋارلارنى ساتىدىغان بازىرىغا ئايلىنىپ قالدى. يىپ، كاناپ، يېرىك يۇڭ توقۇلما بۇيۇملىرى (بۇرۇن بۇ نەرسىلەرنىڭ خام ئەشياسى ھەربىر دېھقان ئائىلىسىدە بار بولۇپ، ئۇلار بۇ نەرسىلەرنى توقۇپ ئۆزلىرى ئىستېمال قىلاتتى) ئەمدى كارخانا قول سانائىتىنىڭ مەھسۇلاتىغا ئايلاندى، دېھقانچىلىق رايونلىرى بولسا دەل مانا شۇ نەرسىلەر سېتىلىدىغان بازار بولۇپ قالدى. ئىلگىرى زور تۈركۈمدىكى ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل تىجارەت قىلىشى ئارقىسىدا

نەشرى، 3-توم، 20—109-بەتلەرنىڭ بىرقانچە يېرىگە قاراڭ. مىرابو تارقاق كارخانىلارنى «بىرلەشكەن» كارخانىلاردىن تېجەشلىك، ئىشلەپچىقىرىش كۈچى يۇقىرى، دەپ ھېسابلىدى، بىرلەشكەن كارخانىلارنى ھۆكۈمەت تەرىپىدىن پارنىكتا ئۆستۈرۈلگەن سۈنئىي ئۆسۈملۈك دەپ قارىدى. بۇنى قۇرۇقلۇقتىكى كۆپ قىسىم قول سانائەت كارخانىلىرىنىڭ شۇ چاغدىكى ئەھۋالى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.



پەيدا بولغان نۇرغۇنلىغان تارقاق ئىستېمالچىلار ئەمدى سانائەت كاپىتالى تەمىنلەيدىغان غايەت چوڭ بازارلارغا مەركەزلەشتى.(234) شۇنىڭ بىلەن ئىلگىرىكى مۇستەقىل دېھقانلارنىڭ مەھرۇم قىلىنىشى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن ئايرىۋېتىلىشى بىلەن بىللە، يېزىلاردىكى قوشۇمچە ئىگىلىكمۇ يوقىلىپ باردى، كارخانا قول سانائىتىنىڭ يېزا ئىگىلىكىدىن بۆلۈنۈپ چىقىش جەريانى كېلىپ چىقتى. دېمەك، يېزىلاردىكى ئائىلە قول سانائىتى يوقالسا، ئاندىن بىرەر مەملىكەتنىڭ ئىچكى بازىرى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى لازىم تاپقان دائىرىگە ۋە تۇراقلىققا ئېرىشەلەيدۇ.

لېكىن، ھەقىقىي كارخانا قول سانائىتى دەۋرى تۈپ ئۆزگىرىش پەيدا قىلمىدى. شۇنى ئەستە تۇتۇشىمىز كېرەككى، شەھەر قول سانائىتى بىلەن يېزىلاردىكى ئائىلە قوشۇمچە كەسىپىنى كەڭ ئارقا كۆرۈنۈش قىلغان كارخانا قول سانائىتى مىللىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كىچىككىنە بىر قىسمىغىلا بېرىپ تاقالدى.① ئۇ شەھەر قول سانائىتى بىلەن يېزىلاردىكى ئائىلە قوشۇمچە كەسىپىنى مەلۇم شەكىلدە، مەلۇم سانائەت تارماقلىرىدا ۋە مەلۇم جايلاردا يوقاتقان بولسا، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە يەنە باشقا جايلاردا قايتىدىن پەيدا قىلدى، چۈنكى ئۇ ئۆزىنىڭ

(234) «بىرەر ئىشچى ئائىلىسى ئۆزى شۇغۇللىنىۋاتقان تۈرلۈك ئىشلارنىڭ ئارىلىقلىرىدا، جاپاغا چىداپ ئىشلەپ، ھەش-پەش دېگۈچە 20 قاداق يۇڭ بىلەن بىر ئۆيىنىڭ بىر يىللىق كىيىم-كېچىكىنى جۆندىۋالسا، خەقنىڭ دىققىتىنى قوزغاپ كەتمەيدۇ. لېكىن بۇ ئائىلە شۇ يۇڭنى بازارغا ئاپارسا، بۇ يۇڭ فابرىكىغا بارسا، كېيىن دەللالنىڭ قولىغا، ئۇنىڭ قولىدىن سودىگەرنىڭ قولىغا ئۆتسە، ئۇ ھالدا، بىرمۇنچىلىغان سودا ھەرىكىتى يۈز بېرىدۇ-دە، بۇنىڭغا كېتىدىغان نومىنال كاپىتال يۇڭنىڭ قىممىتىدىن 20 ھەسسە كۆپ بولىدۇ… شۇنداق قىلىپ، ئىشچىلار سىنىپى بەختسىز زاۋۇت ئاھالىسىنى، تەييارتاپ سودىگەرلەر سىنىپىنى ۋە ساختا سودا، پۇل، مالىيە تۈزۈملىرىنى دەپ ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىدۇ.» (داۋىد ئۇركارت. «ئادەتتىكى پاراڭ» 120-بەت)

① مۇشۇ تومنىڭ 697-699-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن

خام ئەشيالىرىنى مەلۇم دەرىجىدە پىششىقلاپ ئىشلەپ بېرىشتە ئۇلارغا موھتاج ئىدى. شۇڭا ئۇ يېڭى بىر ئۇششاق دېھقانلار سىنىپىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈردى، تېرىقچىلىق ئۇلار ئۈچۈن قوشۇمچە كەسىپ بولدى، سانائەت ئەمگىكى بىلەن شۇغۇللىنىپ، بىۋاستە ياكى سودىگەرلەر ئارقىلىق قول سانائەت كارخانىلىرىغا سېتىلىدىغان مەھسۇلات تەييارلاش بولسا ئۇلارنىڭ ئاساسىي كەسپى بولدى. مانا بۇ—ئەنگلىيە تارىخىنى تەتقىق قىلىدىغان ئادەملەرنى ھە دېگەندىلا گاڭگىرىتىپ قويىدىغان ئەھۋاللارنىڭ پەيدا بولۇشىدىكى سەۋەبلەرنىڭ بىرى، گەرچە ئاساسلىق سەۋەب بولمىسىمۇ. ئەنگلىيە تارىخىنى تەتقىق قىلىۋاتقان ئادەملەر 15-ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30 يىلىدىن باشلاپ، بىزىلاردا كاپىتالىستىك ئىگىلىكنىڭ كۈنسايىن تەرەققىي قىلىۋاتقانلىقى ۋە دېھقانلارنىڭ كۈنسايىن يوقىلىۋاتقانلىقى ئۈستىدە بولۇۋاتقان ئۈزلۈكسىز (بەزىدە توختاپ قالغان) شىكايەتلەر ۋە ئاغرىنىشلارنى كۆرسە، يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ دېھقانلارنىڭ سانىنىڭ ئازىيىۋاتقانلىقىغا، شارائىتىنىڭ كۈنسايىن يامانلىشىۋاتقانلىقىغا قارىماي، ئۈزلۈكسىز تۈردە قايتىدىن پەيدا بولۇۋاتقانلىقىنىمۇ كۆرىدۇ.(235) بۇنىڭدىكى ئاساسىي سەۋەب شۇ يەردىكى، ئەنگلىيىدە تۈرلۈك دەۋرلەردە، بەزىدە دانلىق زىرائەتلەر ئىگىلىكى ئاساس قىلىنسا، بەزىدە چارۋىچىلىق ئاساس قىلىندى، بۇنىڭ بىلەن دېھقانلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسىمۇ شۇنىڭغا قاراپ ئۆزگىرىپ باردى. پەقەت يىرىك سانائەتلا ماشىنا ئارقىلىق كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىكىگە مۇستەھكەم ئاساس سېلىپ بەردى، ئىنتايىن كۆپ ساندىكى يېزا ئاھالىسىنى تەل-تۆكۈس مەھرۇم قىلىپ، يېزا ئىگىلىكى بىلەن يېزىلاردىكى ئائىلە قول سانائىتىنى تامامەن

(235) كروموېل زامانى بۇنىڭدىن مۇستەسنا. جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى يولغا قويۇلغان مەزگىللەردە، ئەنگلىيىدە ھەرقايسى تەبىقىدىكى خەلق ئاممىسى تيۇدور پادىشاھلىقى زامانىدا گىرىپتار بولغان چۈشكۈنلۈكتىن قۇتۇلۇپ، ئۆزلىرىنى ئوڭشىۋالغانىدى.



ئايرىپ تاشلىدى، يېزىلاردىكى ئائىلە قول سانائىتىنىڭ ئاساسىنى—ئىگىرىش بىلەن توقۇشنى قومۇرۇپ تاشلىدى.(236) شۇنداق قىلىپ، يىرىك سانائەتلا پۈتۈن ئىچكى بازارنى سانائەت كاپىتالىغا بويسۇندۇرۇپ بەردى.(237)

(236) ماشىنىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى ئارقىسىدا، ھەقىقىي كارخانا قول سانائىتىدىن، يېزا ياكى ئائىلە سانائىتىنىڭ يوقىلىشىدىن يىرىك يۇڭ سانائىتىنىڭ پەيدا بولغانلىقىنى تاككېت بىلەتتى. (تاككېت «ئەمگەكچى ئاھالىلەرنىڭ ئۆتمۈشى ۋە ھازىرقى ئەھۋالى»، 1846-يىل لوندون نەشرى، 1-توم، 142—143-بەتلەر) «ساپان بىلەن بويۇنتۇرۇقنىغۇ خۇدا يارىتىپتۇ، پالۋانلار ئىشلىتىپتۇ — دەستىگاھ، ئۇرچۇق ۋە چاقنىڭ پەيدا بولۇشى ئۈنچىلىك ئېسىل ئىش ئەمەسمىكەن؟ سىلەر چاق بىلەن ساپاننى، ئۇرچۇق بىلەن بويۇنتۇرۇقنى ئايرىۋەتتىڭلار، نەتىجىدە فابرىكا بىلەن دارىلئاجىز، قەرز بىلەن بوھران، بىر-بىرىگە دۈشمەن بولغان ئىككى خىل ئاھالە، يەنى يېزا ئىگىلىك ئاھالىسى بىلەن سودا ئاھالىسى كېلىپ چىقتى.» (داۋىد ئۇركارت. «ئادەتتىكى پاراڭ»، 1855-يىل لوندون نەشرى، 122-بەت) بىراق كارېي چىقىپ، ئەنگلىيە باشقا ھەممە مەملىكەتنى نوقۇل يېزا ئىگىلىك مەملىكىتىگە ئايلاندۇرۇپ، ئۆزى ئۇلارنىڭ فابرىكا خوجايىنى بولماقچى، دەپ ئەنگلىيىنى ئەيىبلىدى. ئۇنىڭ بۇنداق ئەيىبلىشى ئەلۋەتتە ئاساسسىز بولمىسا كېرەك[488]. كارېي، تۈركىيە مانا شۇنداق ۋەيران بولغان، چۈنكى «ئەنگلىيە» ئۆز ئورنىنى مۇستەھكەملەش ئۈچۈن، تۈركىيىنىڭ يەر ئىگىلىرى بىلەن دېھقانلىرىنىڭ ساپان بىلەن دەستىگاھنى، بولقا بىلەن تىرنىنى تەبىئىي ھالدا بىرلەشتۈرۈشىگە ئەزەلدىن يول قويمىغان» («قۇل سودىسى»، 125-بەت)، دەپ ھېسابلىدى. ئۇنىڭچە، تۈركىيىنى خانىۋەيران قىلغان باش جىنايەتچىلەرنىڭ بىرى—ئۇركارتنىڭ ئۆزى، چۈنكى ئۇركارت ئەنگلىيىنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەپ، تۈركىيىدە سودا ئەركىنلىكىنى تەرغىپ قىلغانىدى. بىراق، ئەڭ قىزىقى شۇكى، كارېي (ئېيتىپ قويايلىكى، ئۇ رۇسسىيىنىڭ ئەڭ چوڭ مالىيى) بۇ ئايرىلىش جەريانىنى قوغدىنىش تاموژنا بېجى تۈزۈمىدىن① پايدىلىنىپ توسماقچى بولدى، ئەمەلىيەتتە، بۇ باج تۈزۈمى بۇ جەرياننى تېزلەتتى.

(237) ئەنگلىيىنىڭ مېھرىبانلىق ئىقىمىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىرى (مەبسلەن، مىل، روگېس، گولدۋىن سمىت، فاۋسېت قاتارلىقلار) ۋە لىبىرال فابرىكا خوجايىنلىرى (مەسىلەن، جون برايت ئىقىمىدىكىلەر)، خۇددى خۇدانىڭ قابىلدىن ئۇنىڭ ئىنىسى ھابىلنىڭ ئىز-دېرىكىنى سوراۋاتقاندەك[489]، ئەنگلىيىنىڭ يەر ئاقسۆڭەكلىرىدىن، بىزنىڭ مىڭلىغان-مىليونلىغان ئەركىن دېھقانلىرىمىز نەگە كەتتى؟ دەپ سورايدۇ. ئەمىسە ئۆزۈڭلار نەدىن كەلدىڭلار؟ ئاشۇ ئەركىن دېھقانلارنىڭ يوقىلىشىدىن كەلدىڭلار-دە، شۇنداق بولغاندىن كېيىن، سىلەر نېمە ئۈچۈن مۇستەقىل ئۇرچۇقچىلار، توقۇمىچىلار ۋە قول ھۈنەرۋەنلەر نەگە كەتتى؟ دەپ سورىمايسىلەر؟

① مۇشۇ تومنىڭ 1041-، 1380-بەتلىرىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن

## 6. سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ پەيدا بولۇشى

سانائەت(238) كاپىتالىستلىرى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىگە ئوخشاش تەدرىجىي پەيدا بولغان ئەمەس. شەك-شۈبھىسىزكى، بەزى ئۇششاق كاسىپلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ ئۇستىلىرى ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك ئۇششاق مۇستەقىل قول سانائەتچىلەر ھەتتا ياللانما ئىشچىلارمۇ كىچىك كاپىتالىستقا ئايلاندى، كېيىن ياللانما ئەمگەك ئۇستىدىكى ئېكسپىلاتاتسىيىنى ۋە شۇنىڭغا مۇۋاپىق جۇغلانمىنى پەيدىنپەي كېڭەيتىش ئارقىسىدا كەم-كۈتىسىز كاپىتالىستقا ئايلاندى. ئوتتۇرا ئەسىر شەھەرلىرىنىڭ گۆدەكلىك دەۋرىدە، قېچىپ كەتكەن يانچىلارنىڭ قايسىسى خوجايىن، قايسىسى مالاي بولۇش مەسىلىسى، كۆپ ھاللاردا، ئۇلارنىڭ بالدۇر ياكى كېيىن قاچقانلىقىغا باغلىق ئىدى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ گۆدەكلىك دەۋرىدە ئەھۋال كۆپىنچە شۇنداق ئىدى. بىراق، بۇ ئۇسۇلنىڭ ئادەتتىن تاشقىرى ئاستىلىقى 15-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدىكى ھەر خىل بۈيۈك كەشپىياتلار[490] ئارقىسىدا بارلىققا كەلگەن يېڭى دۇنيا بازىرىنىڭ سودىغا بولغان تەلىپىگە زادى ئۇيغۇنلىشالمىدى. ئەمما، ئوتتۇرا ئەسىر شەكلى ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل كاپىتال قالدۇردى، بۇ كاپىتاللار بىر-بىرى بىلەن تولىمۇ ئوخشاش بولمىغان ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ھالەتلەردە ۋايىغا يەتتى ھەمدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى دەۋرى يېتىپ كەلگىچە كاپىتال، يەنى جازانە كاپىتالى ۋە سودا كاپىتالى دەپ ئاتالدى.

(238) بۇ يەردە «سانائەت» [Industrie] دېگەن سۆز «يېزا ئىگىلىكى»گە نىسبەتەن ئېيتىلغان، «كاتېگورىيە» مەنىسىدىن ئېيتقاندا، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىمۇ فابرىكا ئىگىلىرىگە ئوخشاشلا سانائەت كاپىتالىستى [industrieller Kapitalist] جۈملىسىگە كىرىدۇ.



«ھازىرقى ۋاقىتتا، جەمئىيەتتىكى ھەممە بايلىق ئاۋۋال كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا كىرىدۇ… كاپىتالىست يەر ئىگىلىرىگە يەر ئىجارىسى تۆلەيدۇ، ئىشچىلارغا ئىش ھەققى تۆلەيدۇ، باج-سېلىق ۋە ئۆشرە يىغقۇچىلارغا تەلەپ قىلغان نەرسىنى تۆلەيدۇ، ئۆزلىرىگە بولسا يىللىق ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنىڭ خېلى كۆپ قىسمىنى، ئەمەلىيەتتە ئەڭ كۆپ ۋە كۈندىن-كۈنگە ئېشىپ بارىدىغان قىسمىنى ئېلىپ قالىدۇ. ئەمدى كاپىتالىستلارنى پۈتكۈل ئىجتىمائىي بايلىقنى بىرىنچى بولۇپ ئىگىلىۋالىدىغان مۈلۈكدار دەپ قاراشقا بولىدۇ، گەرچە ھېچقانداق قانۇندا ئۇلارغا بۇنداق ئىگىدارچىلىق ھوقۇقى بېرىلمىگەن بولسىمۇ… ئىگىدارچىلىق جەھەتتىكى بۇنداق ئۆزگىرىش كاپىتالنىڭ ئۆسۈم ئېلىشى تۈپەيلىدىن كېلىپ چىقىدۇ… شۇمۇ دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇكى، پۈتكۈل ياۋروپادىكى قانۇن چىقارغۇچىلارنىڭ ھەممىسى بۇ ئىشنى جازانىخورلۇقنى بىكار قىلىدىغان قانۇن ئارقىلىق توسۇش كويىدا بولدى… كاپىتالىستلارنىڭ مەملىكەتنىڭ ھەممە بايلىقىنى تىزگىنلەش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇشى ئىگىدارچىلىق جەھەتتە ئېلىپ بېرىلغان ئۈزۈل-كېسىل ئىنقىلاب بولدى؛ لېكىن بۇ ئىنقىلاب قايسى قانۇنغا ياكى قايسى بىر يۈرۈش قانۇنلارغا تايىنىپ ئېلىپ بېرىلدى؟»(239)

ئاپتور ئىنقىلابنىڭ قانۇن ئارقىلىق ئېلىپ بېرىلمايدىغانلىقىنى بىلىشى كېرەك.

جازانىخورلۇق ۋە سودا ئارقىلىق ھاسىل بولغان پۇل كاپىتالنىڭ سانائەت كاپىتالىغا ئايلىنىشىغا يېزىلاردىكى فېئوداللىق تۈزۈم بىلەن شەھەرلەردىكى كاسىپلار ئۇيۇشمىسى تۈزۈمى توسقۇنلۇق قىلدى.(240) بۇ چەكلىمىلەر فېئودال مۇلازىملارنىڭ تارقىتىلىشى، يېزا ئاھالىلىرىنىڭ مەھرۇم قىلىنىشى ۋە ئۇلارنىڭ بىر قىسمىنىڭ ھەيدەپ چىقىرىلىشى ئارقىسىدا يوقىلىپ كەتتى. يېڭى كارخانا قول سانائىتى دېڭىز پورتلىرىدا

(239) «مۈلۈككە بولغان تەبىئىي ۋە سۈنئىي ھوقۇق سېلىشتۇرمىسى»، 1832-يىل لوندون نەشرى، 98—99-بەتلەر. بۇ ئىمزاسىز ئەسەرنىڭ ئاپتورى—ت. خودىسكىن.

(240) ھەتتا 1794-يىلدىلا، لىدستىن شەھىرىدىكى ئۇششاق باپكارلارمۇ ھەرقانداق سودىگەرنىڭ فابرىكا ئىگىسىگە ئايلىنىشىنى چەكلەش توغرىسىدا قانۇن چىقىرىشنى تەلەپ قىلىپ، ئۆز ۋەكىللىرىنى پارلامېنتقا ئەۋەتكەنىدى. (دوختۇر ئايكىن «مانچېستېر شەھىرى ئەتراپىدىكى 30 مىلدىن 40 مىلغىچە بولغان جايلار»).

ياكى كونا شەھەرلەرنىڭ ۋە ئۇ شەھەرلەردىكى كاسىپلار ئۇيۇشمىلىرىنىڭ كونتروللۇقىدا بولمىغان ئېچكى جايلاردا قۇرۇلدى. شۇ سەۋەبتىن ئەنگلىيىدە، ئۇيۇشما ئىمتىيازلىرىدىن بەھرىمەن بولغان شەھەرلەر بۇ يېڭى سانائەت مەنبەلىرىگە قارشى كەسكىن كۈرەش قىلغانىدى.

ئامېرىكىدا ئالتۇن-كۈمۈش كانلىرىنىڭ تېپىلىشى، يەرلىك ئاھالىلەرنىڭ قىرىلىشى، قۇل قىلىنىشى ۋە كانلارغا كۆمۈلۈشى، شەرقىي ھىندىستاننى بويسۇندۇرۇش ۋە تالان-تاراج قىلىشنىڭ باشلىنىشى، ئافرىقىنىڭ سودا خاراكتېرىدا نېگىرلارنى ئوۋلايدىغان جايغا ئايلىنىشى— كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش دەۋرىنىڭ تاڭ نۇرىدىن دېرەك بەردى. بۇ بەلەن جەريان—ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ ئاساسىي ئامىلى. بۇنىڭ ئارقىسىدىنلا ياۋروپا ئەللىرىنىڭ يەر شارىنى جەڭ مەيدانى قىلغان سودا ئۇرۇشى بولدى. بۇ ئۇرۇش نېدېرلاندىنىڭ ئىسپانىيىدىن ئايرىلىپ چىقىشى[491] بىلەن باشلىنىپ، ئەنگلىيىنىڭ ياكوبىنچىلارغا قارشى ئۇرۇشىدا[403] ئىنتايىن زور دەرىجىدە كېڭەيدى ۋە جۇڭگو بىلەن بولغان ئەپيۇن ئۇرۇشىدا داۋاملىشىپ باردى، ۋەھاكازالار.

ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ تۈرلۈك ئامىللىرى ئىسپانىيە، پورتۇگالىيە، گوللاندىيە، فرانسىيە ۋە ئەنگلىيە ئوتتۇرىسىدا ئازدۇر-كۆپتۇر ۋاقىت تەرتىپى بويىچە ئالاھىدە تەقسىملەندى. ئەنگلىيىدە، بۇ ئامىللار 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى، دۆلەت قەرزى تۈزۈمى، ھازىرقى زامان باج تۈزۈمى ۋە قوغدىنىش تاموژنا بېجى تۈزۈمى بولۇپ سىستېمىلىق يىغىنچاقلاندى. بۇ ئۇسۇللارنىڭ بىر قىسمى ئەڭ دەھشەتلىك زورلۇقنى ئاساس قىلدى. مەسىلەن، مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى دەل شۇنداق بولدى. بىراق، بۇلارنىڭ ھەممىسى فېئوداللىق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ئايلىنىش جەريانىنى زور كۈچ بىلەن ئىلگىرى سۈرۈپ، ئۆتۈش ۋاقتىنى قىسقارتىشتا دۆلەت ھاكىمىيىتىدىن، يەنى مەركەزلەشكەن ۋە ئۇيۇشقان



ئىجتىمائىي زورلۇقتىن پايدىلاندى. زورلۇق—يېڭى جەمئىيەتكە ھامىلدار بولغان كونا جەمئىيەتنىڭ تۇغۇت ئانىسى. زورلۇقنىڭ ئۆزى بىرخىل ئىقتىسادىي كۈچ.

خرىستىئان دىنىنى مەخسۇس تەتقىق قىلىۋاتقان ۋ. ھوۋىت خرىستىئان مۇستەملىكىچىلىكى توغرىسىدا مۇنداق دېگەنىدى:

«خرىستىئان ئىرقى دەپ ئاتىلىدىغان ئىرقلارنىڭ دۇنيانىڭ ھەرقايسى يەرلىرىدە ئۆزلىرى قۇل قىلالىغان ھەممە مىللەتكە قىلغان ۋەھشىيانە ۋە دەھشەتلىك زوراۋانلىقلىرى دۇنيا تارىخىدا ھەرقانداق دەۋردىكى ھەرقانداق ۋەھشىي، نادان، شەپقەتسىز، ئۇياتسىز ئىرقنىڭكىدىن ئېشىپ چۈشىدۇ.»(241)

17-ئەسىردىكى تىپىك كاپىتالىستىك مەملىكەت گوللاندىيىنىڭ مۇستەملىكىچىلىك تارىخى «ۋاپاسىزلىق، پارىخورلۇق، قىرغىنچىلىق ۋە ئىپلاسلىقلارنى قالتىس كېلىشتۈرۈپ سۈرەتلەپ بېرىدۇ.»(242) ئەڭ كۆپ ۋەكىللىك خاراكتېرگە ئىگە بولغىنى شۇكى، گوللاندلار ياۋا ئارىلىنى قۇلغا ئىگە قىلىش ئۈچۈن، سېلېبېس ئارىلىدا ئادەم ئوغرىلاش تۈزۈمىنى يولغا قويدى. بۇ مەقسەتتە بىر تۈركۈم ئادەم ئوغرىسى يېتىشتۈرۈلدى. ئوغرىلار، تەرجىمانلار ۋە قەللاپلار بۇنداق سودىنىڭ ئاساسىي ۋەكىللىرى ئىدى، يەرلىك شاھزادىلەر بولسا ئاساسىي قەللاپ ئىدى. ئوغرىلاپ كەلگەن ياشلار قۇرامىغا يېتىپ قۇل كېمىسىگە سېلىنغىچە، سېلېبېستىكى

(241) ۋىليام ھوۋىت. «مۇستەملىكە ۋە خرىستىئان دىنى. ياۋروپالىقلارنىڭ بارلىق مۇستەملىكە خەلقلىرىگە بولغان مۇئامىلىسى توغرىسىدا ئاممىباپ تارىخ»، 1838-يىل لوندون نەشرى 9-بەت. قۇللارغا مۇئامىلە قىلىش توغرىسىدا، شارل كومتېنىڭ «قانۇن چىقىرىش توغرىسىدا» (1837-يىل بريۇسسېل 3-نەشرى) دېگەن كىتابىدا خېلى جىق ماتېرىيال بېرىلگەن. بۇرژۇئازلارنىڭ دۇنيانى ئۆزى خالىغىنىچە ۋە ئۆزىنىڭ قىياپىتى بويىچە ئۆزگەرتىشكە چامىسى يەتكەن جايلاردا ئۆزلىرىنى ۋە ئىشچىلارنى نېمىگە ئايلاندۇرۇپ قويغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن، بۇ ئەسەرنى تەپسىلىي تەتقىق قىلىپ چىقىش كېرەك.

(242) ياۋا ئارىلىنىڭ سابىق مۇئاۋىن باش ۋالىيسى توماس ستانفورد رافلېس «ياۋا تارىخى»، 1817-يىل لوندون نەشرى [2-توم، 190-، 191-بەتلەر]

مەخپىي تۈرمىگە قاماللاتتى. بىر رەسمىي دوكلاتتا مۇنداق دېيىلىدۇ:

«مەسىلەن، ماكاسار شەھىرىنىڭ ھەممە يېرىدە بىر-بىرىدىن دەھشەتلىك مەخپىي تۈرمىلەر بار، بۇ تۈرمىلەرگە پۈتىدۇلى كىشەنلەنگەن، ئائىلىسىدىن مەجبۇرىي ئايرىلغان بەختسىزلەر، ئاچكۆزلۈك ۋە زوراۋانلىقنىڭ قۇربانلىرى تولۇپ كەتكەن.»

گوللاندلار مالاككانى بېسىۋېلىش ئۈچۈن، پورتۇگالىيىنىڭ باش ۋالىيسىغا پارا بەرگەن. 1641-يىلى باش ۋالىي ئۇلارنىڭ شەھەرگە كىرىشىگە ئىجازەت بەرگەن. ئۇلار پارا بەرمەكچى بولغان 21 مىڭ 875 فوند ستېرلىڭ پۇلنى «تېجەپ قېلىش» ئۈچۈن، دەرھال باش ۋالىينى ئۆيىگە باستۇرۇپ كىرىپ ئۆلتۈرگەن. ئۇلار قەدىمى يەتكەنلا يەرنى خانىۋەيران قىلىپ، ئادەملەرنى توزۇتۇۋەتكەن. ياۋانىڭ بانيۇۋانگى ئۆلكىسىدە 1750-يىلى 80 مىڭدىن ئارتۇق ئاھالە بولغان بولسا، 1811-يىلى ئاران 8 مىڭى قالغان. نازاكەتلىك سودا دېگەن ئەنە شۇ!

ھەممىگە ئايانكى، ئەنگلىيە شەرقىي ھىندىستان شىركىتى[146] شەرقىي ھىندىستاندا سىياسىي ھۆكۈمرانلىققا ئىگە بولغاندىن تاشقىرى، چاي سودىسىدا، جۇڭگو بىلەن بولغان سودىدا ۋە ياۋروپا بىلەن بولغان مال توشۇش ئىشلىرىدا مونوپولىيە ھوقۇقىغىمۇ ئىگە بولۇۋالدى. ھىندىستاننىڭ دېڭىز ساھىللىرىدىكى ۋە ھەرقايسى ئاراللار ئوتتۇرىسىدىكى سۇ قاتنىشىنى شۇنىڭدەك ھىندىستاننىڭ ئىچكى جايلىرىدىكى سودىنى بولسا شىركەتنىڭ يۇقىرى دەرىجىلىك خىزمەتچىلىرى مونوپولىيە قىلىۋالدى. تۇز، ئەپيۇن، سىپارى ۋە باشقا تاۋارلارغا بولغان مونوپولىيە پۈتمەس-تۈگىمەس بايلىق مەنبەسى بولۇپ قالدى. بۇ خىزمەتچىلەر ئۆزلىرى باھا بەلگىلەپ، بىچارە ھىندىلارنى خالىغىنىچە قاقتى-سوقتى قىلاتتى. باش ۋالىيمۇ بۇ خۇسۇسىي سودىغا قاتنىشاتتى. ئۇنىڭ ئالخىمكلاردىنمۇ ئەقىللىق بولغان مۇخلىسلىرى يوق يەردىن ئالتۇن ئۈندۈرىدىغان شەرت ئاستىدا توختام قوبۇل قىلاتتى. ئىنتايىن زور



بايلىقلار يامغۇردىن كېيىنكى بامبۇك نوتىسىدەك تېز ئۆسمەكتە ئىدى، ئىپتىدائىي جۇغلانما بىر شىللىڭمۇ سەرپ قىلىنماستىن ئەمەلگە ئاشماقتا ئىدى. ۋاررېن ھاستىنگسنىڭ سوت خاتىرىسىدە بۇنداق مىساللار ناھايىتى كۆپ. مىسال ئۈچۈن ئېيتايلى. ساللىۋەن دېگەن بىر كىشى خىزمەت بىلەن ھىندىستاننىڭ ئەپيۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان رايونىدىن خېلى يىراق بىر جايغا بېرىپ، ئەپيۇن توختامنى قوبۇل قىلىدۇ. ساللىۋەن بۇ توختامنى بىن دېگەن كىشىگە 40 مىڭ فوند ستېرلىڭغا ساتىدۇ، بىن بولسا ئۇنى شۇ كۈنىلا باشقا بىرسىگە 60 مىڭ فوند ستېرلىڭغا سېتىۋېتىدۇ. بۇ توختامنى سېتىۋالغان ۋە ئورۇنلىغان ئاخىرقى كىشى بولسا بۇنىڭدىن يەنىلا ناھايىتى كۆپ پايدا ئالغانلىقىنى ئېيتىدۇ. پارلامېنتقا يوللانغان بىر مەلۇماتقا قارىغاندا، 1757-يىلدىن 1766-يىلغىچە شەرقىي ھىندىستان شىركىتى ۋە ئۇنىڭ خىزمەتچىلىرى ھىندىلاردىن مەجبۇرلۇق بىلەن 6 مىليون فوند ستېرلىڭ ھەدىيە ئالغان! 1769-يىلدىن 1770-يىلغىچە بولغان ئارىلىقتا ئىنگلىزلار ھەممە گۈرۈچنى سېتىۋېلىپ بېسىپ قويۇش ۋە كىشىنى چۆچۈتكۈدەك يۇقىرى باھادا سېتىش يولى بىلەن سۈنئىي ئاچارچىلىق پەيدا قىلغان.(243)

غەربىي ھىندىستانغا ئوخشاش ئېكسپورت سودىسى ئۈچۈنلا تېرىقچىلىق قىلىدىغان مۇستەملىكىلەردە، مېكسىكا ۋە شەرقىي ھىندىستانغا ئوخشاش باشقىلار خالىغىنىچە خامتالاش قىلىدىغان ھەم بايلىقى مول، ئاھالىسى زىچ مەملىكەتلەردە، يەرلىك ئاھالىنىڭ كۆرىدىغان كۈنى ئەلۋەتتە ھەممىدىن دەھشەتلىك ئىدى. بىراق، ھەقىقىي مۇستەملىكىلەردىمۇ ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ خرىستىئانلىق خاراكتېرىنى

(243) 1866-يىلى ئورىسسا شتاتىدىلا 1 مىليوندىن ئارتۇق ھىندى ئاچلىقتىن ئۆلگەن. شۇنداقتىمۇ، بەزىلەر يەنە ئاچلىقتىن ئۆلەي دەپ قالغانلارغا ئاشلىقنى يۇقىرى باھادا سېتىپ، شۇ پۇل بىلەن ھىندىستاننىڭ خەزىنىسىنى تولدۇرماقچى بولغان.

ئىنكار قىلغىلى بولمايتتى. پروتېستانتنىڭ ئېھتىياتچان چوڭ ئۇستازلىرى، يېڭى ئەنگلىيە پۇرىتانلىرى[492] 1703-يىلى ئۆزلىرىنىڭ قانۇن چىقىرىش پارلامېنتىدا بىر ھىندىئاننىڭ باش تېرىسىنى سويغانلار ۋە قىزىل تەنلىكتىن بىرنى ئەسىرگە چۈشۈرگەنلەرگە 40 فوند ستېرلىڭ مۇكاپات بېرىشنى قارار قىلغانىدى؛ 1722-يىلى ھەربىر باش تېرىسىگە بېرىلىدىغان مۇكاپات 100 فوند ستېرلىڭغا ئۆستۈرۈلگەن؛ 1744-يىلى، ماسساچۇسېتس قولتۇقىدىكى بىر قەبىلە توپىلاڭچى دەپ ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن، 12 ياشتىن يۇقىرى ئەرلەرنىڭ ھەربىر باش تېرىسى ئۈچۈن يېڭى پۇل ھېسابىدا 100 فوند ستېرلىڭ، ھەربىر ئەر ئەسىر ئۈچۈن 105 فوند ستېرلىڭ، ھەربىر ئايال ياكى بالا ئەسىر ئۈچۈن 55 فوند ستېرلىڭ، ھەربىر ئايال ياكى بالىنىڭ باش تېرىسى ئۈچۈن 50 فوند ستېرلىڭ مۇكاپات بېرىش بەلگىلەنگەن! بىرقانچە ئون يىلدىن كېيىن، مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى بۇ تەقۋادار پروتېستانتلارنىڭ پېشقەدەم كۆچمەنلىرىنىڭ[493] ۋەتەنگە ئاسىيلىق قىلغان ئەۋلادلىرىدىن ئۆچ ئالدى. ئۇلار ئىنگلىزلار كۈشكۈرتكەن ۋە سېتىۋالغان كىشىلەر تەرىپىدىن ئاي پالتا بىلەن چېپىپ تاشلاندى. ئەنگلىيە پارلامېنتى ساقچى ئىتى بىلەن تۇتۇپ ئۆلتۈرۈشنى ۋە باش تېرىسىنى سويۇشنى «خۇدا ۋە تەبىئەت بىزگە ئاتا قىلغان ۋاستە» دەپ ئېلان قىلدى.

مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى سودا ۋە دېڭىز قاتنىشىنىڭ تەرەققىياتىنى زور دەرىجىدە ئىلگىرى سۈردى. «مونوپول شىركەتلەر» (لۇتېرنىڭ سۆزى)[256] كاپىتال جۇغلاش ئۈچۈن كۈچلۈك ۋاستە بولدى. مۇستەملىكىلەر تېز پەيدا بولۇۋاتقان كارخانا قول سانائىتىنى بازارغا ئىگە قىلدى، بازارلارنىڭ مونوپولىيە قىلىنىشى ئارقىلىق تېزلىنىشۋاتقان جۇغلانمىنى تەمىن ئېتىپ تۇردى. ياۋروپادىن باشقا جايلاردا بىۋاسىتە تالان-تاراج قىلىش، قۇل قىلىش ۋە ئادەم ئۆلتۈرۈپ مېلىنى تارتىۋېلىش ئارقىلىق قولغا چۈشۈرۈلگەن بايلىقلار ئايىغى ئۈزۈلمەستىن غوجا



دۆلەتلەرگە ئېقىپ تۇردى ۋە ئۇ يەردە كاپىتالغا ئايلاندى. مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمىنى بىرىنچى بولۇپ تولۇق تەرەققىي قىلدۇرغان گوللاندىيە 1648-يىلىلا ئۆز سودىسىنى گۈللەندۈرۈپ ئەڭ يۇقىرى پەللىگە يەتكۈزگەن. ئۇ:

«شەرقىي ھىندىستان سودىسىنى ۋە ياۋروپانىڭ غەربىي جەنۇب قىسمى بىلەن شەرقىي شىمال قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى سودا ئالاقىلىرىنى تەنھا ئۆزى دېگۈدەكلا ئىگىلىۋالغانىدى. ئۇ بېلىقچىلىق، دېڭىز قاتنىشى ۋە كارخانا قول سانائىتى جەھەتتە باشقا ھەرقانداق دۆلەتتىن ئېشىپ چۈشەتتى. بۇ جۇمھۇرىيەتنىڭ كاپىتالى، ئېھتىمال، ياۋروپادىكى باشقا بارلىق دۆلەتلەر كاپىتالىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسىدىنمۇ كۆپ بولسا كېرەك.»[494]

گيۇلىچ شۇنى قوشۇپ قويۇشنى ئۇنتۇپ قالغانكى، گوللاندىيىنىڭ خەلق ئاممىسى 1648-يىلىلا ياۋروپادىكى باشقا ھەممە دۆلەتلەرنىڭ خەلق ئاممىسىدىن زىيادە ئەمگەك قىلاتتى، بەكرەك نامرات ئىدى، قاتتىقراق جەۋرى-زۇلۇم چېكەتتى.

ھازىرقى كۈندە، سانائەتتىكى زومىگەرلىك سودىدىكى زومىگەرلىكنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. ھەقىقىي كارخانا قول سانائىتى دەۋرىدە بولسا سودىدىكى زومىگەرلىك سانائەتتىكى ئۈستۈنلۈكنى بارلىققا كەلتۈرگەن ئىدى. شۇڭا، مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى ئەينى زاماندا ھەل قىلغۇچ رول ئوينىدى. ياۋروپادىكى كونا خۇدالار بىلەن بىر قاتاردا مېھراپقا ئولتۇرۇۋالغان بۇ «يات خۇدا» بىر كۈنى كونا خۇدالارنىڭ ھەممىسىنى بىراقلا ئاغدۇرۇپ تاشلىدى[495]. مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى ئىنسانىيەتنىڭ ئاخىرقى ۋە بىردىنبىر مەقسىتى پۇل تېپىش، دەپ ئېلان قىلدى.

جامائەت ئىناۋەتلىك قەرزى تۈزۈمى يەنى دۆلەت قەرزى تۈزۈمى ئوتتۇرا ئەسىرلەردىلا گېنۇيە ۋە ۋېنېتسىيىلەردە بارلىققا كەلگەن بولۇپ، كارخانا قول سانائىتى دەۋرىگە كەلگەندە پۈتكۈل ياۋروپاغا تارقالدى. مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى ۋە ئۇنىڭ تاشقى سودىسى بىلەن سودا

ئۇرۇشى—جامائەت ئىناۋەتلىك قەرزى تۈزۈمىنىڭ پارنىكى. شۇڭا بۇ تۈزۈم ئاۋۋال گوللاندىيىدە تىكلەندى. دۆلەت قەرزى يەنى دۆلەتنىڭ ئۆتنۈشى، مەيلى مۇستەبىت دۆلەتتە، ئاساسىي قانۇنلۇق دۆلەتتە بولسۇن ياكى جۇمھۇرىيەتچى دۆلەتتە بولسۇن، ھامان كاپىتالىستىك دەۋرگە ئۆز تامغىسىنى باسىدۇ. ئاتالمىش خەلق بايلىقى ئىچىدە ھازىرقى زامان خەلقىنىڭ ھەقىقىي ئومۇمىي مۈلكى بولغان بىردىنبىر قىسمى ئۇلارنىڭ دۆلەت قەرزى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.(243a) شۇڭا بىر دۆلەتتىكى خەلقنىڭ قەرزى قانچە كۆپ بولسا، شۇ دۆلەت شۇنچە باي بولىدۇ، دېگەن بۇ ھازىرقى زامان نەزەرىيىسى تامامەن لوگىكىغا ئۇيغۇن. جامائەت ئىناۋەتلىك قەرزى كاپىتالنىڭ ئەقىدىسى بولۇپ قالدى. دۆلەت قەرزىنىڭ بارلىققا كېلىشى ئارقىسىدا، كەچۈرگۈسىز گۇناھ ئەۋلىياغا ھاقارەت قىلىش ئەمەس، بەلكى دۆلەت قەرزىنىڭ ئىناۋىتىنى تۆكۈش بولۇپ قالدى.

زايوم ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ ئەڭ كۈچلۈك ۋاستىلىرىدىن بىرى بولۇپ قالدى. ئۇ خۇددى سېھىرگەرلىك ھاسىسىغا ئوخشاش، ئۈنۈمسىز پۇلنى ئۈنۈم يارىتىش ئىقتىدارىغا ئىگە قىلىدۇ ۋە ئۇنى شۇ تەرىقىدە كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ، يەنە كېلىپ سانائەتكە، ھەتتا جازانىغا كاپىتال سېلىشتا ساقلانغىلى بولمايدىغان جەۋرى-جاپا ۋە خەۋپ-خەتەردىن خالىي قىلىدۇ. دۆلەتكە قەرز بەرگۈچىلەر ئەمەلىيەتتە ھېچ نەرسە تۆلىمەيدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ قەرز بەرگەن پۇللىرى قولدىن-قولغا ئۆتكۈزۈشكە ئاسان بولغان زايوم چەكلىرىگە ئايلانغان، بۇ زايوم چەكلىرى ئۇلارنىڭ قولىدا پۈتۈنلەي شۇ مىقداردىكى نەق پۇلغا ئوخشاش رول ئوينايدۇ. شۇنداق قىلىپ، بىكار تەلەپ جازانىخورلار سىنىپى بارلىققا كېلىدۇ. ھۆكۈمەت

(243a) ۋىليام كوببېت، ئەنگلىيىدە ھەممە جامائەت ئاپپاراتلىرى «پادىشاھ جەمەتىنىڭ» دېيىلىدۇ، ئەمما قەرز بولسا «دۆلەتنىڭ» بولىدۇ، دەيدۇ.



بىلەن پۇقرا ئوتتۇرىسىدا دەللاللىق قىلىدىغان زەردارلار تازا بېيىپ كېتىدۇ، ھەر قېتىملىق دۆلەت قەرزىنىڭ كۆپ قىسمى باج ھۆددىگەرلىرى، سودىگەرلەر ۋە خۇسۇسىي زاۋۇت ئىگىلىرىنىڭ قولىغا كاپىتال سۈپىتىدە ئاسماندىن چۈشكەندەك چۈشىدۇ، بۇلارنى ئېغىزغا ئالمىغاندىمۇ، دۆلەت قەرزى يەنە ھەسسىدارلىق شىركەتلىرىنى، تۈرلۈك باھالىق چەك سودىسىنى، چەك ھايانكەشلىكىنى، قىسقىسى، سودا بىرژىسى ھايانكەشلىكىنى ۋە ھازىرقى زامان بانكا ھۆكۈمرانلىقىنى ئەۋج ئالدۇرىدۇ.

دۆلەت نامى بىلەن نىقابلانغان چوڭ بانكىلار پەيدا بولغان كۈندىن باشلاپلا خۇسۇسىي ھايانكەشلەرنىڭ شىركىتىدىن ئىبارەت ئىدى، ئۇلار ھۆكۈمەتنى قوللايتتى، قولىغا كىرگۈزۈۋالغان ئىمتىيازلار ئارقىلىق ھۆكۈمەتكە پۇل قەرز بېرىپ تۇراتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ بانكىلارنىڭ پاي چېكى باھاسىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆرلىشى دۆلەت قەرزىنىڭ جۇغلانمىسىنى تازا دەل كۆرسىتىپ بېرەتتى، بۇ بانكىلارنىڭ تازا راۋاجلىنىشى ئەنگلىيە بانكىسى قۇرۇلغان ۋاقىتتىن (1694-يىلدىن) باشلاندى. ئەنگلىيە بانكىسى ئۆزىنىڭ بىرىنچى تىجارىتىنى سەككىز پىرسەنت ئۆسۈم بىلەن ھۆكۈمەتكە قەرز بېرىشتىن باشلىدى؛ شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇ بانكا پارلامېنتتىن بېرىلگەن ھوقۇققا بىنائەن، شۇ كاپىتال بىلەن پۇل قۇيىدۇ ۋە بۇ كاپىتالنى يەنە بانكا چېكى شەكلىدە ئاممىغا قەرز بېرىدۇ. ئۇ مۇشۇ بانكا چېكى ئارقىلىق، قەرەللىك چەكلەرگە پۇل بېرىش، ماللارنى رەنىگە ئېلىش، قىممەت باھالىق مېتاللارنى سېتىۋېلىش قاتارلىق ئىشلارنى بېجىرىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئارىدىن كۆپ ۋاقىت ئۆتمەيلا بانكا ياسىغان بۇ ئىناۋەتلىك قەرز پۇللار يەنە قۇيما پۇلغا ئايلىنىدۇ، ئەنگلىيە بانكىسى بۇ قۇيما پۇل بىلەن دۆلەتكە قەرز بېرىدۇ ھەم دۆلەتكە ۋاكالىتەن زايوم ئۆسۈملىرىنى تۆلەيدۇ. ئۇ بىر قولى بىلەن بەرسە، يەنە بىر قولى بىلەن تېخىمۇ

كۆپ ئالىدۇ، بۇمۇ ئازلىق قىلىدۇ؛ ئۇ ئالىدىغان چاغدا، قەرزنىڭ ئاخىرقى تىيىنى تۆلىنىپ بولغىچە ئۆزىنى خەلق ئالدىدا ھەقدار ھېسابلايدۇ. بۇ بانكا بارا-بارا دۆلەتنىڭ قىممەت باھالىق مېتالىنىڭ تەبىئىي ئامبىرى ۋە پۈتۈن سودا ئىناۋەتلىك قەرزلىرىنىڭ مەركىزى بولۇپ قالىدۇ. ئەنگلىيىدە، كىشىلەر ئايال داخانلارنى كۆيدۈرۈۋېتىشنى مەنئى قىلغان چاغدا، يالغان بانكا چېكى ياسىغۇچىلارنى دارغا ئېسىش باشلاندى. بانكا دوكارلىرى، زەردارلار، جازانىخورلار، دەللاللار، چەك ھايانكەشلىرى ۋە سودا بىرژىسىدىكى بۆرىلەرنىڭ بىردىنلا كۆتۈرۈلۈپ كېتىشىنىڭ شۇ زامان كىشىلىرىدە قانداق تەسىرات قالدۇرغانلىقىغا كەلسەك، بۇنىڭغا شۇ زاماندىكى ئەسەرلەر، مەسىلەن، بولىڭبروكنىڭ ئەسەرلىرى ئىسپات بولالايدۇ.(243b)

دۆلەت قەرزى بىللە خەلقئارا ئىناۋەتلىك قەرز تۈزۈمىمۇ پەيدا بولدى. خەلقئارا ئىناۋەتلىك قەرز تۈزۈمى، كۆپىنچە، يا ئۇ، يا بۇ دۆلەتنىڭ ئىپتىدائىي جۇغلانمىسىنىڭ يوشۇرۇن مەنبەلىرىنىڭ بىرىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ كەلدى. مەسىلەن، زاۋالغا يۈز تۇتقان ۋېنېتسىيىنىڭ گوللاندىيىگە ئىنتايىن كۆپ پۇل قەرز بېرىشى ئارقىسىدا ۋېنېتسىيىنىڭ بۇلاڭچىلىق تۈزۈمىنىڭ قاباھەتلىكى گوللاندىيە كاپىتال بايلىقىنىڭ يوشۇرۇن ئاساسى بولدى. گولاندىيە بىلەن ئەنگلىيىنىڭ مۇناسىۋىتىمۇ شۇنداق بولدى. 18ـ ئەسىرنىڭ باشلىرىدا، گوللاندىيە كارخانا قول سانائىتى جەھەتتە تولىمۇ ئارقىدا قېلىپ، ھۆكۈمران ئورۇندىكى سودا-سانائەت دۆلىتى بولماي قالدى. شۇڭا، 1701—1776ـ يىللىرى گوللاندىيىنىڭ ئاساسىي تىجارەتلىرىدىن بىرى كاپىتالنى كۆپلەپ قەرزگە

(243b) «ئەگەر تاتارلار بۈگۈنكى ياۋروپانى قاپلاپ كېتىدىغان بولسا، ئۇلارغا بىزنىڭ بۇ يەردىكى زەردارلارنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىشىمىز ناھايىتى قىيىن بولاتتى» (مونتېسكيو. «قانۇننىڭ روھى توغرىسىدا»، 1769ـ يىل لوندون نەشرى، 4ـ توم، 33ـ بەت).



بېرىش، بولۇپمۇ ئۆزىنىڭ كۈچلۈك رىقابەتدىشى بولغان ئەنگلىيىگە قەرز بېرىش ئىدى. ھازىر ئەنگلىيە بىلەن ئامېرىكا ئوتتۇرىسىدىمۇ شۇنداق ئەھۋال يۈز بەرمەكتە. بۈگۈن ئامېرىكىدا پەيدا بولغان نۇرغۇن نامەلۇم كاپىتاللار تېخى تۈنۈگۈنلا ئەنگلىيىدە كاپىتالغا ئايلانغان باللار قېنى ئىدى.

دۆلەت قەرزى يىللىق ئۆسۈم قاتارلىق چىقىملارنى دۆلەت دارامىتى بىلەن قاپلايدىغان بولغاچقا، ھازىرقى زامان باج-سېلىق تۈزۈمى دۆلەت قەرزى تۈزۈمىنىڭ زۆرۈر قوشۇمچىسى بولۇپ قالدى. قەرز ئېلىش ھۆكۈمەتكە پەۋقۇلئاددە چىقىملارنى قاپلاش ئىمكانىيىتىنى بېرىدۇ. باج تۆلىگۈچىلەرمۇ دەرھال ئېغىرچىلىق ھېس قىلمايدۇ، لېكىن قەرز ئاخىرقى ھېسابتا يەنىلا باجنى ئاشۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئىككىنچى تەرەپتىن، قەرزنىڭ ئۈزلۈكسىز كۆپىيىشى بىلەن باجنىڭ ئېشىپ بېرىشى ھۆكۈمەتنى يەنە يېڭى پەۋقۇلئاددە چىقىمغا دۇچ كەلگەندە ھامان ئۈستىلەپ قەرز ئېلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، ئەڭ ئېھتىياجلىق تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىدىن باج ئېلىشنى (شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى قىممەتلەشتۈرۈشنى) مەركەز قىلغان ھازىرقى زامان مالىيە تۈزۈمى باجنىڭ ئۈزلۈكسىز ئېشىپ بېرىشىنىڭ ئامىللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ. ھەددىدىن تاشقىرى كۆپ باج ئېلىشنى تاسادىپىي ئىش دېگەندىن كۆرە، پرىنسىپ دېگەن تۈزۈك، شۇڭا، بۇ تۈزۈمنى ئاۋۋال ئورناتقان گوللاندىيىدە، بۈيۈك ۋەتەنپەرۋەر دې ۋىتتې ئۆزىنىڭ ھېكمەتلىك سۆزىدە[496]، بۇ تۈزۈمنى ياللانما ئىشچىلاردا ئىتائەتچانلىق، ئاددىي-ساددىلىق، تىرىشچانلىقنى ۋە··· ھەددىدىن زىيادە ئېغىر ئەمگەككە تەييار تۇرۇش روھىنى يېتىشتۈرىدىغان ئەڭ ياخشى تۈزۈم، دەپ ئالاھىدە ماختايدۇ. بىراق، بۇنىڭدا بىزنى بۇنداق تۈزۈمنىڭ ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئەھۋالىغا يەتكۈزگەن يامان تەسىرىدىن كۆرە، ئۇنىڭ كاساپىتىدىن دېھقانلارنىڭ، قول سانائەتچىلەرنىڭ، قىسقىسى، بارلىق تۆۋەن قاتلام

ئوتتۇرا بۇرژۇئازلارنىڭ زورلۇق بىلەن مەھرۇم قىلىنىشى كۆپرەك قىزىقتۇرىدۇ. بۇ ھەقتە ھەتتا بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرى ئارىسىدىمۇ ئىختىلاپ يوق. ھازىرقى زامان مالىيە تۈزۈمىنىڭ مەھرۇم قىلىش رولى شۇ تۈزۈمنىڭ بىر تەركىبىي قىسمى ئارقىلىق، يەنى قوغدىنىش تاموژنا بېجى ئارقىلىق كۈچەيتىلدى.

بايلىقنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىدا ۋە ئاممىنىڭ مەھرۇم قىلىنىشىدا زايومنىڭ ۋە ئۇنىڭغا ماسلىشىپ كەلگەن مالىيە تۈزۈمىنىڭ ئوينىغان چوڭ رولى كۆزىتىلىدۇ، دوبلېداي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن يازغۇچىلارنىڭ ھازىرقى خەلقنىڭ نامراتلىشىپ كېتىشىدىكى تۈپ سەۋەبلەرنى زايوم ۋە مالىيە تۈزۈمىدىن ئىزدەپ يۈرۈشىگە سەۋەب بولدى.

قوغدىنىش تاموژنا بېجى تۈزۈمى①—فابرىكا ئىگىلىرىنى پەيدا قىلىدىغان، مۇستەقىل ئەمگەكچىلەرنى مەھرۇم قىلىدىغان، خەلقنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغان، كونا ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ھازىرقى زامان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ئۆتۈشىنى مەجبۇرىي قىسقارتىدىغان سۈنئىي ۋاستە. ياۋروپا ئەللىرى مۇشۇ ئىختىرادىن ئۆزىچە پايدىلىنىش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن بىر-بىرىگە ئۇرا كولىدى، ئۇلار مەنپەئەتپەرەسلەرنىڭ مالىيە بولۇۋالسىلا، ئاشۇ مەقسەتتە قوغدىنىش تاموژنا بېجىدىن ۋاستىلىك پايدىلىنىپ، ئېكسپورت ياردەم پۇلى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردىن بىۋاستە پايدىلىنىپ ئۆز مەملىكىتىنىڭ خەلقىنىلا تالان-تاراج قىلىپ قالماستىن، بەلكى ئۆزلىرىگە بېقىندى بولغان قوشنا مەملىكەتلەرنىڭ بارلىق سانائىتىنى زورلۇق بىلەن ۋەيران قىلىپ تاشلايدۇ، مەسىلەن، ئەنگلىيە ئىرېلاندىيىنىڭ يۇڭ توقۇمىچىلىق كارخانا

① مۇشۇ تومنىڭ 1041-بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



قول سانائىتىنى ۋەيران قىلدى. ياۋروپا قۇرۇقلۇقىدا كولبېرت يول ئېچىپ[497] بەرگەندىن كېيىن، بۇ جەريان تېخىمۇ كۆپ ئاددىيلاشتى. بۇنىڭدا سانائەتچىلەرنىڭ ئىپتىدائىي كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى تۇپتوغرا دۆلەت خەزىنىسىدىن كەلدى. مىرابو مۇنداق دەپ جار سالىدۇ:

«يەتتە يىللىق ئۇرۇشتىن ئىلگىرى ساكسونىيە كارخانا قول سانائىتىنىڭ گۈللىنىشىدىكى سەۋەبلەرنى بۇنداق يىراقتىن ئىزدەپ يۈرۈشنىڭ نېمە ھاجىتى؟ 180 مىليون دۆلەت قەرزىگە نەزەر سېلىنسىلا بولدى!»(244)

مۇستەملىكىچىلىك تۈزۈمى، دۆلەت قەرزى تۈزۈمى، ئېغىر باج تۈزۈمى، قوغدىنىش تاموژنا بېجى تۈزۈمى، سودا ئۇرۇشى قاتارلىقلار—ھەقىقىي كارخانا قول سانائىتى دەۋرىنىڭ بۇ يۇمران بىخلىرى يىرىك سانائەتنىڭ گۆدەكلىك دەۋرىدىلا تازا ئۆسۈپ يېتىلدى. يىرىك سانائەت ئۆزىنىڭ دۇنياغا كەلگەن كۈنىنى پادىشاھ ھېرودچە بالىلارنى كەڭ كۆلەمدە بۇلاش[330] يولى بىلەن تەبرىكلىدى. پادىشاھلىق دېڭىز ئارمىيىسىنىڭ ئۆز ئەسكەرلىرىنى زورلۇق بىلەن ئالغىنىغا ئوخشاش، فابرىكىلارمۇ ئىشچىلارنى زورلۇق بىلەن ئالدى. سېر ف. م. ئېدېن15-ئەسىرنىڭ كېيىنكى 30 نەچچە يىلىدىن باشلاپ تا ئۆزى ياشىغان زامانغىچە، يەنى 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرىغىچە بولغان ۋاقىت ئىچىدە يېزا ئاھالىسىنىڭ يەرلىرىنىڭ تارتىۋېلىنىشى تۈپەيلىدىن كېلىپ چىققان پاجىئەلەرگە پەرۋا قىلمىغان، كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىكىنى بەرپا قىلىش ۋە «تېرىلغۇ يەر بىلەن يايلاق ئوتتۇرىسىدا مۇۋاپىق نىسبەت بەلگىلەش» ئۈچۈن «زۆرۈر»① بولغان بۇ جەرياننى مەمنۇنىيەت بىلەن

(244) مىرابو «ئىمپېراتور فرىدرىخ دەۋرىدىكى پرۇسسىيە پادىشاھلىقى» 6-توم، 101-بەت.

① مۇشۇ تومنىڭ 1333-بېتىگە قاراڭ. —تۈزگۈچىدىن

تەبرىكلىگەن بولسىمۇ، لېكىن كارخانا قول سانائىتى ئىشلەپچىقىرىشىنى فابرىكا ئىشلەپچىقىرىشىغا ئايلاندۇرۇش ۋە كاپىتال بىلەن ئەمگەك كۈچى ئوتتۇرىسىدا مۇۋاپىق نىسبەت بەلگىلەش ئۈچۈن بالىلارنى بۇلاش ۋە قۇل قىلىشنىڭ زۆرۈرلۈكى توغرىسىدا ئۆزىنىڭ ئىقتىسادشۇناسلىق جەھەتتىكى ئۆتكۈرلۈكىنى كۆرسىتەلمەي قالدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

«خالايىقنىڭ مۇنداق بىر مەسىلىنى ئويلاپ كۆرۈشى زۆرۈر بولسا كېرەك: ئەگەر كارخانا قول سانائىتى كىچىك ئۆيلەردىكى ۋە كەمبەغەللەر ھۆنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرىدىكى نامرات بالىلارنى بۇلاپ كەلگەندە ھەم ئۇلارنى بىر مەزگىل تولۇق ئىشلىتىپ بىلەن ئىشلەتكەندە ئاندىن ئۆز تىجارىتىنى ئوڭۇشلۇق داۋاملاشتۇرالايدىغان بولسا، ئەگەر بۇنداق كارخانا قول سانائىتى ياش-قۇرامى ۋە ھەۋەس-ئىشتىياقى ئوخشىمايدىغان ئەر-ئاياللارنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىپ، ئۇلارنىڭ يامان ئادەتلەرنى يۇقتۇرۇۋېلىپ، ئەخلاق جەھەتتىن مۇقەررەر بۇزۇلۇشىغا، ئەيشى-ئىشرەت، كەيىپ-ساپاغا بېرىلىشىگە سەۋەبچى بولىدىغان بولسا، بۇنداق كارخانا قول سانائىتى دۆلەت ۋە شەخسنىڭ ئورتاق بەخت-سائادىتىنى ئاشۇرالامدۇ؟»(245)

فېلدېن مۇنداق دەپ يازىدۇ:

«دېرب ۋىلايىتى ۋە نوتتىنگېم ۋىلايىتىدە، بولۇپمۇ لانكا ۋىلايىتىدە، سۇ چاقىلىكىنى ماڭدۇرالايدىغان دەريا بويلىرىدا قۇرۇلغان چوڭ فابرىكىلاردا يېڭى ئىختىرا قىلىنغان ماشىنىلار ئىشلىتىلدى. شەھەرلەردىن يىراقتا بولغان بۇ جايلارغا بىردىنلا مىڭلىغان-ئون مىڭلىغان ئادەم كېرەك بولۇپ قالدى؛ بولۇپمۇ ئاھالىسى ئاز، يېرى ئۈنۈمسىز بولغان لانكا ۋىلايىتىگە ئادەم ئەڭ ئېھتىياجلىق بولدى. بارماقلىرى ئىنچىكە ۋە ئەپچىل بالىلارغا نىسبەتەن ئېھتىياج تېخىمۇ چوڭ بولدى. شۇڭا لوندون، بىرمىنگام قاتارلىق جايلارنىڭ چېركاۋ تەۋەلىرىدىكى كەمبەغەللەر ھۆنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرىدىن شاگىرت (!) ئېلىش بىر مەھەل تازا ئەۋج ئالدى. شۇنداق قىلىپ، يەتتە ياشتىن 13—14 ياشقىچە بولغان مىڭلىغان-ئون مىڭلىغان ئىگە-چاقىسىز بالىلار شىمالغا توشۇلدى. ئادەتتە، خوجايىنلار (يەنى قەللاپلار) ئۆز شاگىرتلىرىنى فابرىكىغا يېقىن جايدىكى شاگىرتخانىغا ئورۇنلاشتۇرۇپ، كىيىم-كېچەك ۋە يېمەك-ئىچمەك بىلەن تەمىنلەيتتى. ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنى نازارەت قىلىش ئۈچۈن نازارەتچى قوياتتى. بۇ نازارەتچىلەرنىڭ ئىش ھەققى بالىلاردىن شىلىۋېلىنغان مەھسۇلات مىقدارى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولاتتى. شۇڭا بۇ نازارەتچىلەر بالىلارنى ئىمكانقەدەر

(245) ئېدېن. «كەمبەغەللەرنىڭ ئەھۋالى»، 2ـتوم، 1ـباب 420ـ422ـبەتلەر.



كۆپرەك ئىشلىتىشكە قىزىقاتتى. نەتىجىدە بالىلارنىڭ رەھىمسىزلىك بىلەن خورلىنىشى مۇقەررەر ئىدى··· نۇرغۇنلىغان فابرىكا رايونلىرىدا، بولۇپمۇ لانكا ۋىلايىتىدە فابرىكا ئىگىلىرىنىڭ چاڭگىلىغا چۈشۈپ قالغان بۇ ئىگە-چاقىسىز بىگۇناھ بالىلارنىڭ ئەھۋالى ئىنتايىن ئېچىنىشلىق ئىدى. ئۇلار ھەددىدىن تاشقىرى ئېغىر ئەمگەك ئازابى دەستىدىن ئۆلۈپمۇ كېتەتتى··· ئۇلار تاياق ئاستىغا ئېلىناتتى، كىشەنلىنەتتى، ھەر خىل يوللار بىلەن قاتتىق خارلىناتتى؛ ئۇلارنىڭ كۆپى ئاچلىقتىن قۇرۇق سۆڭەك بولۇپ قالغان بولسىمۇ، يەنىلا قامچا ئاستىدا ئىشلەيتتى··· ئۇلار بەزىدە ھەتتا ئۆلۈۋېلىشقا مەجبۇر بولاتتى! ··· دېرب ۋىلايىتى، نوتتىنگېم ۋىلايىتى ۋە لانكا ۋىلايىتىدىكى ئالەمدىن ئايرىلىپ تۇرغان گۈزەل رومانتىك جىلغىلار ئادەملەرنى ئازابلايدىغان ھەتتا كۆپ ھاللاردا خارلاپ ئۆلتۈرىدىغان قورقۇنچلۇق جايغا ئايلىنىپ قالدى! ··· فابرىكا ئىگىلىرى غايەت زور پايدا ئالاتتى. بىراق بۇ پايدا ئۇلارنىڭ بۆرىدەك ئاچكۆزلۈكىنىلا قوزغايتتى. ئۇلار كېچىدە ئىشلەشنى يولغا قويۇشقا باشلىدى، يەنى بىر تۈركۈم ئادەم كۈندۈزى ئىشلەپ ھالىدىن كەتكەندىن كېيىن، تەييارلاپ قويۇلغان يەنە بىر تۈركۈم ئادەمنى كېچىسى ئىشقا سالاتتى؛ كېچىسى ئىشلىگەن ئىشچىلار ئەمدىلا بوشىتىپ قويغان كارۋاتتا كۈندۈزى ئىشلىگەن ئىشچىلار كېلىپ ياتاتتى، ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە شۇ تەرىقىدە ئالمىشىپ تۇراتتى، شۇڭا لانكا ۋىلايىتىدە، كارۋات مەڭگۈ سوۋۇمايدۇ، دېگەن گەپ تارالغان.»(246)

(246) جون فېلدېن «فابرىكا تۈزۈمىنىڭ ئاپىتى»، 5—6 ـبەتلەر. فابرىكا تۈزۈمىنىڭ دەسلەپكى يىرگىنىشلىكى توغرىسىدا دوختۇر ئايكىنىڭ «مانچېستېر شەھىرى ئەتراپىدىكى 30 مىلدىن 40 مىلغىچە بولغان جايلار» دېگەن كىتابىنىڭ 219ـبېتىگە ۋە گىسبورنېنىڭ «بۈيۈك برىتانىيە يۇقىرى ۋە ئوتتۇرا قاتلام ئىجتىمائىي سىنىپ كىشىلىرىنىڭ بۇرچى توغرىسىدا» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1795ـيىل نەشرى، 2ـتومىغا قاراڭ.— پار ماشىنىسى زاۋۇتلارنى يېزىلاردىكى شارقىراتما بار جايدىن شەھەر مەركىزىگە كۆچۈردى، بۇنىڭ بىلەن «تەركى دۇنياچىلىققا خۇشتار» مەنپەئەتپەرەسلەر بالا ئىشچىلارنى ئاسانلا تاپالايدىغان بولغانلىقتىن، قۇللارنى كەمبەغەللەر ھۆنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرىدىن زورلۇق بىلەن ئېلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى قالمىدى.— سېر ر. پېل («كاززاپ ۋەزىر»نىڭ ئاتىسى) 1815ـيىلى بالىلارنى مۇھاپىزەت قىلىش توغرىسىدىكى قانۇن لايىھىسىنى ئوتتۇرىغا قويغاندا، ف. خورنېر (چوكا ئالتۇن كومىتېتىنىڭ[498] مەشھۇر ئەربابى، رىكاردونىڭ يېقىن دوستى) تۆۋەن پالاتادا مۇنداق دېگەنىدى: «كۆپچىلىككە مەلۇمكى، بىر توپ زاۋۇت بالىلىرى (ئەگەر شۇنداق دېيىشكە بولسا) خانىۋەيران بولغۇچىنىڭ مۈلكىنىڭ بىر قىسمى قاتارىغا قويۇلۇپ، ئۇنىڭ كۆچمە مۈلكى بىلەن بىللە ئاشكارا ئېلان ئارقىلىق ئېلىشقا سېتىلدى. ئىككى يىلنىڭ ئالدىدا (1813ـيىلى) خانلىق سوت مەھكىمىسى[499] كىشىنى تولىمۇ غەزەپلەندۈرىدىغان بىر دېلونى تەكشۈردى. بۇ بىر توپ بالا توغرىسىدىكى دېلو ئىدى. لوندوندىكى چېركاۋ تەۋەلىرىدىن بىرى بۇ بالىلارنى بىر زاۋۇت ئىگىسىگە بەرگەن، بۇ زاۋۇت ئىگىسى ئۇ بالىلارنى يەنە باشقا بىر زاۋۇت ئىگىسىگە بېرىۋەتكەن. كېيىن بەزى خەير-ساخاۋەتچى بۇ بالىلارنىڭ ئاچارچىلىقتىن ئۆلەي دەپ

كارخانا قول سانائىتى دەۋرىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، ياۋروپا جامائەتچىلىكى هايا ۋە ۋىجداننىڭ ئاخىرقى قالدۇقىنى تاشلىۋەتتى. ھەرقايسى ئەللەر كاپىتال جۇغلانمىسى ئۈچۈن ۋاستە بولغان ھەممە ئىپلاسلىقلارنى قىلچە نومۇس قىلماستىن ماختىدى. مەسىلەن، ئا. ئاندېرسون ياۋاشنىڭ ساددىلىق بىلەن يازغان سودا يىلنامىسىنى ئوقۇپ كۆرۈڭلار. بۇ يىلنامىدە ئەنگلىيىنىڭ ئۇترېخت تىنچلىق سۆھبىتىدە ئاسىيېنتو شەرتنامىسى[500] ئارقىلىق ئىسپانلارنىڭ قولىدىن ئامېرىكا قىتئەسىدىكى ئىسپانىيىگە قاراشلىق جايلار بىلەن ئافرىقا ئوتتۇرىسىدا نېگىر سودىسى ئېلىپ بېرىش ئىمتىيازىنى تارتىۋالغانلىقى ئەنگلىيە دۆلەت سىياسىتىنىڭ غايەت زور غەلىبىسى، دەپ تازا ماختالدى، بۇنىڭدىن ئىلگىرى بولسا ئەنگلىيە پەقەت ئەنگلىيىگە قاراشلىق غەربىي ھىندىستان بىلەن ئافرىقا ئوتتۇرىسىدىلا شۇنداق سودىنى ئېلىپ باراتتى. ئەنگلىيە ئامېرىكىدىكى ئىسپانىيىگە قاراشلىق جايلارغا 1743-يىلغىچە ھەر يىلى 4 مىڭ 800 نېگىر يەتكۈزۈپ بېرىش ھوقۇقىغا ئېرىشتى. بۇ ھال ئەينى ۋاقىتتا يەنە ئەنگلىيىنىڭ ئەتكەسچىلىكى ئۈچۈن رەسمىي نىقاپ بولۇپ بەردى. لىۋېرپۇل قۇل سودىسى بىلەن راۋاج تاپتى. قۇل سودىسى ئۇنىڭ ئىپتىدائىي جۇغلاش ئۇسۇلى بولدى، لىۋېرپۇلنىڭ «مۆھتەرەم كىشى»لىرى تا ھازىرغىچە قۇل سودىسىنى مەدھىيىلەيدىغان پىنداروس بولۇپ كەلمەكتە؛ قۇل سودىسى — يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن دوختۇر ئايكىننىڭ 1795-يىلى نەشر قىلىنغان ئەسىرىگە قاراڭلار «سودا تەۋەككۈلچىلىكىنى ئەسەبىيلەشتۈردى، قالتىس

قالغانلىقىنى كۆرگەن. پارلامېنت تەكشۈرۈش ھەيئىتىنىڭ ئەزاسى بولغان بۇ ئادەم كىشىنى تېخىمۇ غەزەپلەندۈرىدىغان يەنە بىر دېلونىمۇ بىلىدىكەن. بۇنىڭدىن بىرنەچچە يىل ئىلگىرى لوندوندىكى مەلۇم بىر چېركاۋ تەۋەسى لانكا ۋىلايىتىدىكى بىر زاۋۇت ئىگىسى بىلەن توختام تۈزۈپ، ئۇنىڭدا زاۋۇت ئىگىسى سېتىۋالىدىغان ھەر 20 قاۋۇل بالىغا بىر دۆت بالىنى قوشۇپ سېتىۋېلىش بەلگىلەنگەن.»



دېڭىزچىلارنى بارلىققا كەلتۈردى ۋە ئىنتايىن كۆپ پۇل ئېلىپ كەلدى». لىۋېرپۇل 1730-يىلى 15، 1751-يىلى 53، 1760-يىلى 74، 1770-يىلى 96، 1792-يىلى 132 كېمىنى قۇل سودىسىغا ئىشلەتتى.

پاختا توقۇمىچىلىق سانائىتى ئەنگلىيىدە بالىلارنى قۇل قىلىش تۈزۈمىنى پەيدا قىلىش بىلەن بىللە، ئامېرىكىدا شۇ كەمگىچە ئازدۇر-كۆپتۇر ئائىلە باشلىقلىقى تۈسىنى ئالغان قۇللۇق ئىگىلىكىنىڭ سودا خاراكتېرىدىكى ئېكسپىلاتاتسىيە تۈزۈمىگە ئايلىنىشىنى ئىلگىرى سۈردى. قىسقىسى، يېڭى قۇرۇقلۇقتىكى ئاشكارا قۇللۇق ياۋروپادىكى ياللانما ئىشچىلارنىڭ يوشۇرۇن قۇللۇقى ئۈچۈن ئاساس بولۇپ بېرىشى لازىم ئىدى.(247)

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ «مەڭگۈلۈك تەبىئىي قانۇنىيىتى»نى تولۇق نامايان قىلىش، ئەمگەكچىلەر بىلەن ئەمگەك شارائىتىنىڭ ئايرىلىش جەريانىنى ئىشقا ئاشۇرۇش ۋە بىر قۇتۇپتا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش، يەنە بىر قۇتۇپتا خەلق ئاممىسىنى يالانما ئىشچىغا، ئەركىن «ئەمگەكچى كەمبەغەل(248) »گە ئايلاندۇرۇشتىن ئىبارەت ھازىرقى زامان تارىخىدىكى بۇ مۆجىزە مۇشۇنداق

(247) 1790-يىلى، ئەنگلىيىگە قاراشلىق غەربىي ھىندىستاندا بىر ھۆرگە ئون قۇل، فرانسىيىگە قاراشلىق غەربىي ھىندىستاندا بىر ھۆرگە 14 قۇل، گوللاندىيىگە قاراشلىق غەربىي ھىندىستاندا بىر ھۆرگە 23 قۇل توغرا كېلەتتى. (ھېنرى برۇم «ياۋروپا زوراۋانلىرىنىڭ مۇستەملىكىچىلىك سىياسىتى ئۈستىدە تەتقىقات»، 1803-يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 2-توم 74-بەت)

(248) «ئەمگەكچى كەمبەغەل» دېگەن سۆز يالانما ئىشچىلار سىنىپى كىشىلەرنىڭ دىققەت-ئېتىبارىنى قوزغىغان چاغدىن باشلاپ ئەنگلىيە قانۇنىدا پەيدا بولغان. «ئەمگەكچى كەمبەغەل» بىر تەرەپتىن «بىكارچى كەمبەغەل»، تىلەمچى قاتارلىقلارغا نىسبەتەن ئېيتىلغان بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن مال-مۈلۈكلىرى تېخى پۈتۈنلەي تالان-تاراج قىلىنىپ كەتمىگەن، ھېلىمۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىگە ئىگە بولۇپ تۇرغان ئەمگەكچىلەرگە نىسبەتەن ئېيتىلغان. «ئەمگەكچى كەمبەغەل» دېگەن سۆزنى كالپېپېر، ج. چايلد قاتارلىقلاردىن تارتىپ تا ئا. سمىت ۋە ئېدېنلارغىچە بولغان

مۇشكۇلاتلارنى باشتىن كەچۈرۈشنى تەلەپ قىلىدۇ[501]. ئەگەر ئوگىئېرنىڭ سۆزى بويىچە، پۇل «دۇنياغا كەلگەندە يۈزىنىڭ بىر تەرىپى داغ(249)» بولسا، ئۇ هالدا، كاپىتال دۇنياغا ئاپىرىدە بولغاندا، بېشىدىن تاپىنىغىچە بولغان هەممە تەر تۆشۈكلىرىدىن قان ۋە زەرداپ تېمىپ تۇراتتى.(250)

---

كىشىلەر قانۇن ساهەسىدىن سىياسىي ئىقتىساد ساهەسىگە كۆچۈرۈپ ئىشلەتكەن. بۇنىڭدىن «قەبىھ سىياسىي ساختىپەز» ئېدمۇند بۇركېنىڭ «ئەمگەكچى كەمبەغەل» دېگەن سۆزنى «قەبىھ سىياسىي ساختىپەزلىك» دەپ چۈشەندۈرۈشتىكى ياخشى نىيىتىنىڭ زادى نېمە ئىكەنلىكىگە باها بەرگىلى بولىدۇ. ئامېرىكىدا پاراكەندىچىلىك① باشلانغاندا شىمالىي ئامېرىكا مۇستەملىكىسىگە سېتىلىپ، ئەنگلىيە مۇشتۇمزورلىرىغا قارشى لىبېرالىزمچى رولىنى ئوينىغان بۇ خۇشامەتچى ئەنگلىيە مۇشتۇمزورلىرىغا سېتىلغاندا، فرانسىيە ئىنقىلابىغا قارشى خۇددى شۇنداق رومانتىك رول ئوينىدى؛ ئۇ ئىنتايىن ئاددىي بۇرژۇئاز ئىدى: «سودا قانۇنىيىتى تەبىئەت قانۇنىيىتىدۇر، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ خۇدانىڭ قانۇنىيىتىدۇر» (ئې. بۇركې. «غۇربەتچىلىك توغرىسىدا پىكىر ۋە تەپسىلىي مۇلاهىزە»، 1800-يىل لوندون نەشرى، 32-بەت). خۇدا ۋە تەبىئەت قانۇنىيەتلىرىگە سادىق بولغان بۇ ئادەمنىڭ هامان ئۆزىنى ئەڭ پايدىلىق بازاردا سېتىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس! بۇ ئېدمۇند بۇركېنىڭ ئۆزى لىبېرالىست بولغان دەۋردىكى ئەڭ ياخشى تەرىپلىرىنى تاكېر پوپنىڭ ئەسىرىدىن تاپقىلى بولىدۇ. تاكېر پوپ هەم تورىچى ئىدى، لېكىن باشقا تەرەپلىرىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئۇ ئادىل ئادەم ۋە ناهايىتى قابىلىيەتلىك ئىقتىسادشۇناس ئىدى. نومۇسسىزلىق ۋە غۇرۇرسىزلىق تازا ئەۋج ئېلىۋاتقان هەمدە «سودا قانۇنىيىتى»گە ئىخلاس بىلەن ئېتىقاد قىلىنىۋاتقان چاغدا، ئۆزلىرىنىڭ ۋارىسلىرىدىن بىرلا جەهەتتە—قابىلىيەت جەهەتتە پەرق قىلىدىغان بۇرك ئېقىمدىكىلەرنى قايتا-قايتا پاش قىلىش مەسئۇلىيىتىمىز بار!

(249) مارىيە ئوگىئېر. «جامائەت ئىناۋەتلىك قەرزى ۋە ئۇنىڭ ئۆتمۈشى هەم هازىرى توغرىسىدا»[1842-يىل پارىژ نەشرى، 265-بەت.]

(250) «ئوبزورچىلار» پەسىللىك ژورنىلىدا مۇنداق دېيىلىدۇ: «كاپىتال پاراكەندىچىلىك ۋە جېدەل-ماجىرادىن قاچىدۇ، ئۇنىڭ تەبىئىتى—قورقۇنچاقلىق. بۇ راست، لېكىن بۇ تېخى هەقىقەتنىڭ هەممىسى ئەمەس. تەبىئەت هاۋاسىز بوشلۇقتىن قورققاندەك، كاپىتال پايدىنىڭ يوقلۇقىدىن ياكى بەك ئازلىقىدىن قورقىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا پايدا بولسىلا، كاپىتال دادىل بولۇپ كېتىدۇ. ئۇ ئەگەر 10% پايدا بولسا، چوقۇم هەممە يەرگە ئىشلىتىلىدۇ؛ 20% پايدا بولسا، جانلىنىپ كېتىدۇ؛ 50% پايدا بولسا، قاراملىق قىلىدۇ؛ 100% پايدا ئۈچۈن، بارلىق كىشىلىك

---

① 1775-يىلىدىن 1783-يىلىغىچە داۋام قىلغان شىمالىي ئامېرىكىدىكى مۇستەقىللىق ئۇرۇشىنى كۆرسىتىدۇ. —تۈزگۈچىدىن



## 7. كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ تارىخىي يۈزلىنىشى

كاپىتالنىڭ ئىپتىدائىي جۇغلانمىسى، يەنى كاپىتالنىڭ تارىخىي مەنبەسى زادى نېمە؟ ئۇ قۇللار ۋە يانچىلارنىڭ بىۋاستە ياللانما ئىشچىلارغا ئايلىنىشى ئەمەس ئىكەن، شۇ سەۋەبتىنمۇ نوقۇل شەكىل ئالماشتۇرۇشى ئەمەس ئىكەن، ئۇ پەقەت بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مەهرۇم قىلىنىشى، يەنى ئۆز ئەمگىكىنى ئاساس قىلغان خۇسۇسىي مۇلۇكچىلىكنىڭ يىمىرىلىشى دېگەن سۆز.

جامائەت مۇلۇكچىلىكى ۋە كوللېكتىپ مۇلۇكچىلىكنىڭ قارىمۇ قارشىسى بولغان خۇسۇسىي مۇلۇكچىلىك ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەكنىڭ تاشقى شارائىتلىرى خۇسۇسىيلارغا تەئەللۇق بولغان جايدىلا مەۋجۇت بولىدۇ. لېكىن خۇسۇسىي مۇلۇكچىلىكنىڭ خاراكتېرى بولسا بۇ خۇسۇسىيلارنىڭ ئەمگەكچى ياكى ئەمگەكچى ئەمەسلىكىگە قاراپ پەرقلىنىدۇ. خۇسۇسىي مۇلۇكچىلىكنىڭ دەسلەپتە ئىپادىلەنگەن سان-ساناقسىز تۈسلىرى ئىككى قۇتۇپ ئوتتۇرىسىدىكى تۈرلۈك ئۆتكۈنچى هالەتلەرنىلا ئەكس ئەتتۈرىدۇ.

ئەمگەكچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان

---

قانۇنلىرىنى دەپسەندە قىلىشتىن يانمايدۇ؛ 300% پايدا بولسا، هەرقانداق جىنايەت ئۆتكۈزۈشتىن، هەتتا دارغا ئېسىلىشتىنمۇ باش تارتمايدۇ. ئەگەر پاراكەندىچىلىك ۋە جېدەل-ماجىرا پايدا كەلتۈرىدىغانلا بولسا، ئۇ پاراكەندىچىلىك ۋە جېدەل-ماجىراغا ئىلهام بېرىدۇ. ئەتكەسچىلىك ۋە قۇل سودىسى بۇنىڭ ئىسپاتى.» (ت. ج. دۇنىنىڭ «ئىشچىلار بىرلەشمىسى ۋە ئىش تاشلاش»، 1860-يىل لوندون نەشرى، 35—36-بەتلەر)

خۇسۇسىي ئىگىدارلىقى — ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسى، ئۇششاق ئىشلەپچىقىرىش بولسا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى ۋە ئەمگەكچىنىڭ ئەركىن ئىندىۋىدۇئاللىقىنى راۋاجلاندۇرۇشنىڭ زۆرۈر شەرتى. دەرۋەقە، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى قۇللۇق تۈزۈمىدىمۇ، يانچىلىق تۈزۈمىدىمۇ، شۇنىڭدەك باشقا بېقىندىلىق مۇناسىۋەتلەردىمۇ مەۋجۇت. بىراق، ئەمگەكچىلەر ئۆزى پايدىلىنىدىغان ئەمگەك شارائىتلىرىنىڭ ئەركىن خۇسۇسىي ئىگىسى بولغان، دېھقانلار ئۆزى تېرىيدىغان يەرنىڭ ئەركىن خۇسۇسىي ئىگىسى بولغان، قول سانائەتچىلەر ئۆزى ئەپچىللىك بىلەن ئىشلىتىدىغان قورال-سايمانلارنىڭ ئەركىن خۇسۇسىي ئىگىسى بولغان جايدىلا، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاندىن تولۇق راۋاجلىنىدۇ، ئۆزىنىڭ ھەممە كۈچىنى نامايان قىلىدۇ، مۇۋاپىق بولغان تىپىك شەكىلگە ئىگە بولىدۇ.

بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى يەر ۋە باشقا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ تارقاق بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. ئۇ ھەم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ توپلىنىشىنى چەتكە قاقىدۇ، ھەم ھەمكارلىشىشنى، بىرخىل ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئىچىدىكى ئىش تەقسىماتىنى، جەمئىيەتنىڭ تەبىئەت ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىشى ۋە ئۇنى تەڭشىشىنى، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ ئەركىن راۋاجلىنىشىنى چەتكە قاقىدۇ. بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئىشلەپچىقىرىش بىلەن جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدا تەبىئىي پەيدا بولغان تار چېگرىنىغلا ماس كېلىدۇ. ئۇنى ئەبەدىيلەشتۈرۈشكە ئۇرۇنۇش، خۇددى پېككېر ئادىللىق بىلەن كۆرسەتكەندەك، «ئومۇمىي مۇرەسسە — مادارانى يولغا قويۇشقا بۇيرۇق بەرگەنلىك[502]» بولىدۇ. ئۇ تەرەققىي قىلىپ مەلۇم دەرىجىگە يەتكەندە، ئۆزىنى يوقىتىدىغان ماددىي ۋاسىتىلەرنى تەييارلاپ قويىدۇ. شۇنىڭدىن ئېتىبارەن، جەمئىيەتتە بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاسارىتىگە چۈشۈپ قالغانلىقىنى ھېس قىلغان كۈچلەر ۋە قايناق



ھېسسىياتلار ھەرىكەتكە كېلىشكە باشلايدۇ. بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى مۇقەررەر يوقىتىلىدۇ ۋە يوقىتىلماقتا. ئۇنىڭ يوقىتىلىشى، شەخسلەرنىڭ تارقاق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ مەركەزلەشكەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئايلىنىشى، شۇنىڭ بىلەن كۆپ ساندىكىلەرنىڭ ئۇششاق مۈلۈكچىلىرىنىڭ ئاز ساندىكىلەرنىڭ چوڭ مۈلكىگە ئايلىنىشى، كەڭ خەلق ئاممىسىنىڭ يېرى، تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك قوراللىرىدىن مەھرۇم قىلىنىشى — خەلق ئاممىسىنىڭ مۇشۇنداق قورقۇنچلۇق ۋە دەھشەتلىك تۈردە مەھرۇم قىلىنىشى كاپىتال تارىخىنىڭ مۇقەددىمىسىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇنداق مەھرۇم قىلىش بىر قاتار زورلۇق ئۇسۇللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، بىز بۇ ئۇسۇللاردىن كاپىتالدا ئىپتىدائىي جۇغلانمىنىڭ ھاسىل بولۇشىدا دەۋر بۆلگۈچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولغانلىرىنىلا تەكشۈرۈپ چىقتۇق. بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى مەھرۇم قىلىش ئەڭ پەسكەش، ئەڭ ئىپلاس، ئەڭ رەزىل، ئەڭ قەبىھ ئاچكۆزلۈكنىڭ تۈرتكىسى ئارقىسىدا، ئەڭ شەپقەتسىز، ۋەھشىيانە ئۇسۇللار بىلەن ئىشقا ئاشۇرۇلدى. خۇسۇسىيلارنىڭ ئۆز ئەمگىكىگە تايىنىپ قولغا كەلتۈرگەن خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكى يەنى ئايرىم-ئايرىم مۇستەقىل ئەمگەكچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئەمگەك شارائىتى بىلەن بىرلىشىشىنى ئاساس قىلغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك كاپىتالىستىك خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك تەرىپىدىن، يەنى باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى، لېكىن كۆرۈنۈشتە ئەركىن بولغان ئەمگىكىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشنى ئاساس قىلغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك تەرىپىدىن سىقىپ چىقىرىلاتتى.(251)

بۇ ئايلىنىش جەريانى كونا جەمئىيەتنى بويىغا ۋە توغرىسىغا تولۇق

(251) «بىز پۈتۈنلەي يېڭى ئىجتىمائىي ھالەتتە تۇرماقتىمىز··· بىز ھەرقانداق مۈلۈكچىلىكنى ھەرقانداق ئەمگەكتىن ئاجرىتىشقا تىرىشىمىز.» (سىسموندى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى پرىنسىپلىرى»، 2-توم 434-بەت)

يىمىرگەن، ئەمگەكچىلەر پرولېتارلارغا ئايلانغان، ئۇلارنىڭ ئەمگەك شارائىتلىرى كاپىتالغا ئايلانغان، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئۆرۈن ئالغان ھامان، ئەمگەكنىڭ يەنىمۇ ئىجتىمائىيلاشتۇرۇلۇشى، يەر ۋە باشقا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە يەنى ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئايلاندۇرۇلۇشى، شۇنىڭ بىلەن خۇسۇسىي مۈلۈكدارلارنىڭ يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ مەھرۇم قىلىنىشى يېڭى شەكىل ئالىدۇ. ئەمدى مەھرۇم قىلىنىدىغىنى مۇستەقىل ئوقەت قىلىدىغان ئەمگەكچىلەر ئەمەس، بەلكى نۇرغۇن ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغان كاپىتالىستلار.

بۇنداق مەھرۇم قىلىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىدىكى ئىچكى قانۇنىيەتلەرنىڭ رولى ئارقىلىق يەنى كاپىتالنىڭ مەركەزلىششى ئارقىلىق بولىدۇ. بىر كاپىتالىست نۇرغۇن كاپىتالىستنى يىقىتىدۇ. بۇنداق مەركەزلىششكە ياكى ئاز ساندىكى كاپىتالىستلارنىڭ كۆپ ساندىكى كاپىتالىستلارنى مەھرۇم قىلىشىغا ئەگىشىپ، كۆلىمى ئۈزلۈكسىز كېڭىيىپ بارىدىغان ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەمكارلىق شەكلى كۈندىن-كۈنگە راۋاجلىنىدۇ، ئىلىم-پەن تېخنىكا ساھەسىدە كۈندىن-كۈنگە ئاڭلىق تەتبىق قىلىنىدۇ، يەردىن كۈندىن-كۈنگە پىلانلىق پايدىلىنىلىدۇ، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى كۈندىن-كۈنگە پەقەت كوللېكتىپلا ئىشلىتەلەيدىغان ئەمگەك ۋاسىتىلىرىگە ئايلاندۇرۇلىدۇ، بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىرلەشكەن ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى سۈپىتىدە ئىشلىتىلگەنلىكى ئۈچۈن كۈندىن-كۈنگە تېجىلىدۇ، ھەرقايسى ئەل خەلقلىرى كۈندىن-كۈنگە دۇنيا بازىرى تورىغا ئېلىپ كىرىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كاپىتالىستىك تۈزۈم كۈندىن-كۈنگە خەلقئارالىق خاراكتېر ئالىدۇ.

بۇ ئايلىنىش جەريانىدىكى پۈتۈن پايدىنى تالان-تاراج ۋە مونوپولىيە قىلغۇچى كاپىتال دۆكاللىرىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئازىيىشىغا ئەگىشىپ، نامراتلىق، زۇلۇم، قۇللۇق، چېكىنىش ۋە ئېكسپىلاتاتسىيە ئۈزلۈكسىز كۈچىيىپ بارىدۇ، كۈندىن-كۈنگە زورىيىۋاتقان ۋە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش



جەريانىنىڭ ئۆز مېخانىزمى تەربىيىلەۋاتقان، بىرلەشتۈرۈۋاتقان، ئۇيۇشتۇرۇۋاتقان ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قارشىلىقمۇ ئۈزلۈكسىز ئېشىپ بارىدۇ. كاپىتالنىڭ مونوپولىيە قىلىنىشى بۇنداق مونوپولىيە بىللە ۋە بۇنداق مونوپولىيە ئاستىدا گۈللەنگەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ بويۇنتۇرۇقىغا ئايلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ مەركەزلىششى ۋە ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىيلىششى ئۆزلىرىنىڭ كاپىتالىستىك قېپىغا سىغمايدىغان دەرىجىگە يېتىپ بارىدۇ. بۇ قاپ يېرىلىدۇ. كاپىتالىستىك خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنىڭ ماتەم سىگنالى چېلىنىدۇ. مەھرۇم قىلغۇچىلار مەھرۇم قىلىنىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدىن كېلىپ چىققان كاپىتالىستىك ئۆزلەشتۈرۈش ئۇسۇلى، جۈملىدىن كاپىتالىستىك خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك شەخسلەرنىڭ ئۆز ئەمگىكىنى ئاساس قىلغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى1 -قېتىم ئىنكار قىلىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. لېكىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تەبىئىي جەريانىنىڭ مۇقەررەرلىكى تۈپەيلىدىن ئۆزىنى-ئۆزى ئىنكار قىلىدۇ. بۇ، ئىنكارنى ئىنكار قىلغانلىق بولىدۇ. بۇنداق ئىنكار خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى يېڭىباشتىن ئورناتمايدۇ، بەلكى كاپىتالىزم دەۋرىنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىرى ئاساسىدا، يەنى ھەمكارلىشىش ۋە يەرگە شۇنىڭدەك ئەمگەكنىڭ ئۆزى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئومۇمىي ئىگىدارلىق قىلىش ئاساسىدا شەخسىي مۈلۈكچىلىكنى يېڭىباشتىن ئورنىتىدۇ.

شەخسلەرنىڭ ئەمگىكىنى ئاساس قىلغان تارقاق خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنىڭ كاپىتالىستىك خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىككە ئايلىنىشى، ئەمەلىيەتتە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى ئاساس قىلغان كاپىتالىستىك مۈلۈكچىلىكنىڭ ئومۇمىي مۈلۈكچىلىككە ئايلىنىشىغا قارىغاندا، تەبىئىيكى، تولىمۇ ئۇزاق، تولىمۇ مۈشكۈل، تولىمۇ قىيىن جەريان. ئالدىنقىسىدا ئاز ساندىكى بۇلاڭچىلار خەلق ئاممىسىنى مەھرۇم قىلغانىدى، كېيىنكىسىدە

بولسا خەلق ئاممىسى ئاز سانلىق بۇلاڭچىلارنى مەھرۇم قىلىدۇ.(252)

(252) «بۇرژۇئازىيە مەقسەتسىز ھالدا ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈپ قويۇپ، ئەمدى قارشى چىقىشقا چامىسى يەتمەي قالغان سانائەت تەرەققىياتى ئىشچىلارنىڭ رىقابەت ئارقىسىدا كېلىپ چىققان تارقاقلىقى ئورنىغا جەمئىيەتلەرگە ئۇيۇشۇش ئارقىلىق ئېرىشكەن ئىنقىلابىي ئىتتىپاقلىقنى دەسسىتىدۇ. شۇنداق قىلىپ، يىرىك سانائەتنىڭ راۋاجلىنىشى بىلەن، بۇرژۇئازىيە ئىشلەپچىقىرىشتا ۋە مەھسۇلاتنى ئۆزلەشتۈرۈشتە دەستەك قىلغان ئاساسنىڭ ئۆزىمۇ ئۇنىڭ تاپىنى ئاستىدىن قومۇرۇپ تاشلىنىدۇ. ئۇنىڭ ھەممىدىن ئاۋۋال ئىشلەپچىقارغىنى ئۆزىنىڭ گۆركارى. بۇرژۇئازىيىنىڭ ھالاك بولۇشى ۋە پرولېتارىياتنىڭ غەلىبە قىلىشى ئوخشاشلا مۇقەررەر… ھازىر بۇرژۇئازىيە بىلەن قارىمۇقارشى بولغان سىنىپلار ئىچىدە پەقەت پرولېتارىياتلا ھەقىقىي ئىنقىلابىي سىنىپ. قالغان سىنىپلار يىرىك سانائەتنىڭ راۋاجلىنىشى ئارقىسىدا كۈندىن-كۈنگە زاۋاللىغا ۋە ھالاكەتكە يۈز تۇتۇپ بارىدۇ، پرولېتارىيات بولسا يىرىك سانائەتنىڭ ئۆزىنىڭ مەھسۇلى. ئارىلىقتىكى تەبىقە يەنى ئۇششاق سانائەتچىلەر، ئۇششاق سودىگەرلەر، قول سانائەتچىلەر ۋە دېھقانلار بۇرژۇئازىيە بىلەن كۈرەش قىلىشتا، ئۆزلىرىنىڭ مۇشۇنداق ئارىلىقتىكى تەبىقىلىك ھاياتىنى ساقلاپ قېلىشنى، ھالاكەتتىن ساقلىنىشنى كۆزدە تۇتىدۇ… ئۇلار ھەتتا ئەكسىيەتچى، چۈنكى ئۇلار تارىخنىڭ چاقىنى ئارقىغا بۇراشقا كۈچەپ ئۇرۇنىدۇ.» (ك. ماركس ۋە ف. ئېنگېلس «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتابنامىسى» 1848-يىل لوندون نەشرى، 11-، 9-بەتلەر)[372]



# 25-باب
# ھازىرقى زامان مۇستەملىكىچىلىك نەزەرىيىسى توغرىسىدا(253)

سىياسىي ئىقتىساد بىر-بىرىگە پەقەت ئوخشىمايدىغان ئىككى خىل خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى پرىنسىپ جەھەتتىن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن. بۇنىڭ بىر خىلى ــ ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆز ئەمگىكىنى ئاساس قىلىدۇ، يەنە بىر خىلى— باشقىلارنىڭ ئەمگىكىنى ئېكسپىلاتسىيە قىلىشنى ئاساس قىلىدۇ. سىياسىي ئىقتىساد كېيىنكىسى ئالدىنقىسى بىلەن بىۋاسىتە قارىمۇقارشى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئالدىنقىسىنىڭ قەبرىسى ئۈستىدە راۋاجلىنىدىغانلىقىنى يادىدىن چىقارغان.

غەربىي ياۋروپادا ــ سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يۇرتىدا، ئىپتىدائىي جۇغلانما جەريانى ئاز-تولا تاماملاندى. بۇ يەرلەردە كاپىتالىستىك تۈزۈم پۈتۈن مىللىي ئىشلەپچىقىرىشنى ياكى ئۆزىگە بىۋاسىتە بويسۇندۇرۇپ بولدى ياكى بۇ خىل مۇناسىۋەتلەر ئانچە تەرەققىي قىلمىغان جايلاردا ئۇ يەنە ھېچبولمىغاندا ئۆزى بىلەن بىللە داۋاملىق مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان، كونىراپ قالغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا تەئەللۇق بولغان، چىرىك

(253) بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى ھەقىقىي مۇستەملىكە جايلار يەنى ئەركىن كۆچمەنلەر ئۆزلەشتۈرگەن بوز يەرلەردۇر. ئىقتىسادىي جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئامېرىكا يەنىلا ياۋروپانىڭ مۇستەملىكىسى بولۇپ تۇرماقتا. بۇنىڭدىن باشقا بۇ يەردە يەنە قۇللۇق تۈزۈمىنىڭ بىكار قىلىنىشى تۈپەيلىدىن، مۇناسىۋەتلەر تامامەن ئۆزگەرگەن ئەشۇ كونا تېرىقچىلىق مۇستەملىكىسىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىجتىمائىي تەبىقىلەرنى ۋاستىلىك كونترول قىلىپ تۇرىدۇ. پاكىت سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئىدېئولوگىيىسىگە قانچە روشەن ھالدا قارشى تۇرغانسېرى، سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار ھەدەپ كۈچەپ كاپىتالىزمدىن بۇرۇنقى دۇنيانىڭ قانۇن قاراشلىرى ۋە ئىگىدارلىق ھوقۇقى قاراشلىرىنى ئاللىقاچان يېتىلىپ بولغان كاپىتال دۇنياسىغا تەتبىق قىلىدۇ.

مۇستەملىكىلەردە بولسا ئەھۋال باشقىچە. ئۇ يەرلەردە كاپىتالىستىك تۈزۈم نەدىلا بولسا مۇنداق بىر خىل ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ توسقۇنلۇقىغا دۇچ كېلىدۇ، بۇ خىل ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆز ئەمگەك شارائىتىغا ئىگە بولغانلىقتىن، ئۆز ئەمگىكى بىلەن كاپىتالىستلارنى ئەمەس، ئۆزلىرىنى بېيىتىدۇ. ئۇ يەرلەردە بىر-بىرىگە تامامەن قارشى بولغان بۇ ئىككى خىل ئىقتىسادىي تۈزۈم ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەتلەر ئۇلارنىڭ كۈرىشى داۋامىدا ئەمەلىي ئىسپاتلىنىدۇ. كاپىتالىستلار مېتروپولىيىلەرنىڭ كۈچىنى ئۆزىگە ئارقا تىرەك قىلىۋالغان جايلاردا، كاپىتالىستلار ئۆز ئەمگىكىنى ئاساس قىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ئىگىدارلىق ئۇسۇلىنى زوراۋانلىق بىلەن يوق قىلىشقا ئۇرۇنىدۇ. ئوخشاشلا مەنپەئەت، مېتروپولىيىدە كاپىتالنىڭ خۇشامەتچىلىرى بولغان سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارغا نەزەرىيە جەھەتتىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن ئۇنىڭ قارىمۇ قارشى تەرىپىنى بىردەك دېگۈزىدۇ، مۇستەملىكىلەردە بولسا ئۇلارغا «پاكىتنى ئوچۇق-ئاشكارا ئېچىپ تاشلاتقۇزۇپ»، بۇ ئىككى خىل ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ قارىمۇ قارشى ئىكەنلىكىنى يۇقىرى ئاۋاز بىلەن جاكارلاتقۇزىدۇ. بۇ مەقسەت بىلەن، ئۇ ئەمگەكچىلەرنى مەھرۇم قىلماي تۇرۇپ، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى مۇناسىپ ھالدا كاپىتالغا ئايلاندۇرماي تۇرۇپ، ئەمگەكنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى تەرەققىي قىلدۇرۇش، ھەمكارلىشىش، ئىش تەقسىم قىلىش، شۇنىڭدەك ماشىنىلارنى



زور كۆلەمدە ئىشلىتىش ۋەھاكازالار مۇمكىن ئەمەس دەپ ئىسپاتلايدۇ. ئاتالمىش مىللىي بايلىق مەنپەئىتى ئۈچۈن ئۇ خەلقنى نامراتلاشتۇرىدىغان سۈنئىي ۋاستىلەرنى ئىزدەيدۇ. بۇ يەردە، ئۇنىڭ ئۆزىنى قوغدايدىغان ساۋۇت-دۇبۇلغىلىرى بوشاپ كەتكەن پىلىكتەك يېرىلىپ پارە-پارە بولىدۇ.

ئې. گ ۋېكفيۇدنىڭ زور تۆھپىسى ئۇنىڭ مۇستەملىكىلەر توغرىسىدا بىرەر يېڭى نەرسە بايقىغانلىقى بولماستىن(254)، بەلكى ئۇنىڭ مۇستەملىكىلەردە مېتروپولىيىدىكى كاپىتالىستىك مۇناسىۋەتلەر توغرىسىدىكى ھەقىقەتنى بايقىغانلىقىدىن ئىبارەت. چېگرا بېجىنى قوغداش تۈزۈمى دەسلەپ(255) مېتروپولىيىلەردە كاپىتالىستلارنى پەيدا قىلىشقا ئۇرۇنغاندەك، ئەنگلىيىمۇ بىر مەھەل قانۇن چىقىرىش ۋاستىسى ئارقىلىق ۋېكفيۇدنىڭ مۇستەملىكىچىلىك نەزەرىيىسىنى يولغا قويۇپ، مۇستەملىكىلەردە ياللانما ئىشچىلارنى پەيدا قىلىشقا ئۇرۇندى. ۋېكفيۇد بۇنى « Systematic colonization» (سىستېمىلىق مۇستەملىكىچىلىك) دەپ ئاتىدى.

ئەڭ ئاۋۋال، ۋېكفيۇد مۇستەملىكىلەردە بىر ئادەمنىڭ پۇل، تۇرمۇش ۋاستىلىرى، ماشىنا شۇنىڭدەك باشقا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئىگە بولغىنى بىلەن، ياللانما ئىشچىلاردىن ئىبارەت بۇ تولۇقلىما يەنى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ئۆزىنى سېتىشقا مەجبۇر بولغان ئادەملىرى بولماي تۇرۇپ كاپىتالىستقا ئايلىنالمايدىغانلىقىنى بايقىدى. ئۇ كاپىتالنىڭ بىر خىل بۇيۇم ئەمەسلىكىنى، بەلكى بۇيۇمنى ۋاستە قىلغۇچى ئادەم بىلەن ئادەم

---

(254) ۋېكفيۇد ئوتتۇرىغا قويغان مۇستەملىكىنىڭ ماھىيىتى توغرىسىدىكى ئازغىنە دانا پىكىرلەرنىڭ ھەممىسىنى ئاقساقال مىرابور، دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ۋە ئۇنىڭدىنمۇ بۇرۇنقى ئەنگلىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى ئوتتۇرىغا قويغان.

(255) كېيىن بۇ خىل تۈزۈم خەلقئارا رىقابەت كۈرۈشى داۋامىدا بىر خىل ۋاقىتلىق زۆرۈرىيەت بولۇپ قالدى. ئەمما مەيلى ئۇنىڭدىكى مۇددىئانىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئاقىۋىتى بەرىبىر ئوخشاش.

ئوتتۇرىسىدىكى ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت(256) ئىكەنلىكىنى بايقىدى. ئۇ خۇرسىنغان هالدا بىرگە مۇنۇلارنى ئېيتىپ بەردى: پىل ئەپەندى 50 مىڭ فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئەنگلىيىدىن يېڭى گوللاندىيە①نىڭ ئاققۇ دەرياسى بويىغا ئېلىپ كەتتى. پىل ئەپەندى تولىمۇ يىراقنى كۆزلەيدىكەن، ئۇنىڭدىن تاشقىرى ئىشچىلار سىنىپىدىن يەنە ئەر-ئايال ۋە باللار بولۇپ، 300 كىشىنى ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ كەتكەن. لېكىن، بارار جايىغا يېتىپ بېرىشى هامان «جانابى پىلغا ئورۇن سېلىپ بېرىدىغان ياكى دەريادىن سۇ ئەكىلىدىغان بىر خىزمەتكارمۇ قالمىغان»(257). بەختسىز پىل ئەپەندى هەممىنى ئالدىن كۆرەلىگەن بولسىمۇ، پەقەت ئەنگلىيىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرىنى ئاققۇ دەرياسى بويىغا ئېلىپ چىقىشنى ئۇنتۇغان!

ۋېكفىيۇدنىڭ تۆۋەندىكى كەشپىياتلىرىنى چۈشىنىش ئۈچۈن ئىككى نۇقتا ئۈستىدە ئىزاھ بېرىشكە توغرا كېلىدۇ. بىرىگە مەلۇمكى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مۈلكى بولۇپ، ئۇلار كاپىتال بولالمايدۇ.② شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇلار يەنە ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان ۋە

(256) «نېگىر هامان نېگىردۇر. ئۇلار پەقەت مۇئەييەن مۇناسىۋەتلەر ئاستىدىلا ئاندىن قۇل بولىدۇ. يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى—پاختىنى ئىگىرىدىغان ماشىنا. پەقەت مۇئەييەن مۇناسىۋەت ئاستىدىلا ئاندىن كاپىتال بولىدۇ. بۇ خىل مۇناسىۋەتلەردىن ئايرىلسا، ئۇ كاپىتال بولالمايدۇ، خۇددى ئالتۇننىڭ ئۆزى پۇل بولمىغاندەك ياكى قەنتنىڭ باهاسى قەنت بولمىغاندەك... كاپىتال بىر خىل ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىدۇر. ئۇ بىر خىل تارىخىي ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋىتىدۇر» (كارل ماركس «ياللانما ئەمگەك ۋە كاپىتال»، 1849-يىل 4-ئاينىڭ 7-كۈنى «يېڭى رېين گېزىتى» 266-نومۇرلۇق)

(257) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 33-بەت.

① ئاۋستىرالىيەنىڭ ئىلگىرىكى ئاتىلىشى. — تۈزگۈچىدىن

② مۇشۇ تومنىڭ 1307-1311-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



ئىشچىلارغا هۆكۈمرانلىق قىلىدىغان ۋاستە بولىدىغان شارائىت ئاستىدىلا، ئاندىن كاپىتال بولالايدۇ. ئەمما، سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ كاللىسىدا ئۇلارنىڭ بۇ كاپىتالىستىك روهى بىلەن ئۇلارنىڭ ماددىي سوبىستانسىيىسى شۇ قەدەر زىچ بىرلەشكەنكى، هەرقانداق ئەهۋال ئاستىدا، هەتتا ئۇلار كاپىتالنىڭ دەل قارىمۇقارشى تەرىپى بولۇپ تۇرغان چاغدىمۇ ئۇ ئۇلارنى كاپىتال دەپ ئاتايدۇ. ۋېكفىيۇدمۇ مانا شۇنداق قارايدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر-بىرىگە باغلىق بولمىغان، مۇستەقىل ئىگىلىك باشقۇرىدىغان نۇرغۇنلىغان ئەمگەكچىلەرنىڭ شەخسىي ئىگىدارلىقىدىكى بۇ خىل تارقاق ئەهۋالنى كاپىتالنىڭ تەڭ تەقسىم قىلىنىشى، دەپ ئاتىدى. سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئۇسۇلى فېئودال قانۇنشۇناسلارنىڭكىگە ئوخشايدۇ، كېيىنكىسى ساپ پۇل مۇناسىۋىتى ئۈستىگىمۇ ئۆزىنىڭ فېئوداللىق قانۇن ماركىسىنى چاپلىۋالىدۇ.

ۋېكفىيۇد مۇنداق دەيدۇ:

«ئەگەر كاپىتال جەمئىيەتنىڭ بارلىق ئەزالىرىغا تەڭ ئۆلۈش بويىچە بۆلۈپ بېرىلسە ئىدى، هېچكىممۇ ئۆزىنىڭ پايدىلىنىشى مۇمكىن بولغان كاپىتالدىن ئارتۇق جۇغلانمىنى خالىمايتتى. ئامېرىكا قىتئەسىدىكى يېڭى مۇستەملىكىلەرنىڭ ئەهۋالى مەلۇم دەرىجىدە ئەنە شۇنداق بولۇۋاتىدۇ. ئۇ يەردە يەر ئىگىدارلىق هوقۇقىغا بولغان قىزغىنلىق ياللانما ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا توسقۇن بولماقتا.»(258)

دېمەك، ئەمگەكچىلەر ئۆزى ئۈچۈن جۇغلانما توپلىيالايدىكەن —ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىگىدارى بولسىلا، بۇ نۇقتىنى ئىشقا ئاشۇرالايدۇ،— ئۇنداقتا كاپىتالىستىك جۇغلانما ۋە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى بۇنىڭ

(258) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1-توم 17-بەت.

ئۇچۇن زۆرۈر بولغان ياللانما ئىشچىلار سىنىپى يوق. ئۇنداق بولسا، كونا ياۋروپا ئەمگەكچىلىرى ئەمگەك شارائىتىدىن قانداق مەھرۇم قىلىندى، كاپىتال ۋە ياللانما ئەمگەك قانداق پەيدا بولدى؟ بۇنىڭدا ئىنتايىن ئىپتىدائىي بولغان ئىجتىمائىي شەرتنامىگە تايىنىلدى.

«ئىنسانلار...كاپىتال جۇغلىنىشقا تۈرتكە بولىدىغان بىر ئاددىي ئۇسۇلنى قوللاندى»، تەبىئىيكى، بۇ خىل جۇغلانما ئادەم ئاتا زامانىدىن باشلاپلا ئىنسانلار تەرىپىدىن ئۆز ھاياتلىقىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ۋە بىردىن بىر مەقستى قىلىنغانىدى؛ «ئىنسانلار ئۆزلىرىنى كاپىتال ئىگىدارى ۋە ئەمگەك ئىگىدارى دەپ ئايرىشقان... بۇ خىل ئايرىش ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن كېلىشىش ۋە بىرلىكشىنىڭ نەتىجىسىدىن ئىبارەت.»(259)

ئىسقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئىنسانلارنىڭ زور كۆپچىلىكى «كاپىتال جۇغلاش» ئۈچۈن ئۆز-ئۆزىنى مەھرۇم قىلدى. بۇنداقتا، بىز ئىشىنىشىمىز كېرەككى، بۇ خىل ئۆز نەپسىگە ھاي بېرىدىغان ئەسەبىي تەبىئىي تۇيغۇ خۇسۇسەن مۇستەملىكىلەردە جەزمەن ئەڭ تولۇق ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى، پەقەت شۇ يەردىلا بىر خىل ئىجتىمائىي شەرتنامىنى خام خىيالدىن رېئاللىققا ئايلاندۇرالايدىغان ئادەم ۋە شارائىت مەۋجۇت. لېكىن، نېمە ئۈچۈن يەنە تەبىئىي مۇستەملىكىچىلىككە قارىمۇ قارشى بولغان «سىستېمىلىق مۇستەملىكىچىلىك» تەشەببۇس قىلىنىدۇ؟ بىراق، بىراق:

«ئامېرىكىنىڭ شىمالىي قىسمىدىكى ھەرقايسى شتاتلاردا ئوندىن بىر ئاھالە ياللانما ئىشچى كاتېگورىيىسىگە كىرمەيدۇ-يوق، گۇمانلانماي بولمايدۇ...ئەنگلىيىدە...زور بىر قىسىم خەلق ئاممىسى — ياللانما ئىشچىدۇر.»(260)

(259) ئې. گ. ۋېكفيېلد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1-توم 18-بەت.
(260)يۇقىرىقى كىتابنىڭ 42-، 44-بەتلىرى.



ئەمگەكچى ئاھالە ئىچىدە كاپىتالنى دەپ ئۆز-ئۆزىنى مەھرۇم قىلىش ئۈمىدىدە بولىدىغانلار ھەقىقەتەن ناھايىتى ئاز، ۋېكفيېلدمۇ قۇللۇق تۈزۈم—مۇستەملىكە بايلىقىنىڭ بىردىن بىر تەبىئىي ئاساسى دەپ ھېسابلىدى. ئۇنىڭ سىستېمىلىق مۇستەملىكىچىلىكى جىددىي ئېھتىياجغا تاقابىل تۇرۇش ۋاستىسىدىنلا ئىبارەت. چۈنكى، ئۇنىڭ تاقابىل تۇرماقچى بولغىنى قۇللار بولماستىن، بەلكى ھۆرلەردۇر.

«سانت دومىنگوغا تۇنجى تۈركۈم بېرىپ جايلاشقان ئىسپانىيە كۆچمەنلىرى ئىسپانىيىدىن بىرمۇ ئىشچىغا ئېرىشەلمىدى. لېكىن، ئىشچى (قۇللۇق تۈزۈم) بولمىسا، كاپىتال ھالاك بولىدۇ، ھېچبولمىغاندا كىچىكلەپ ھەربىر ئادەم ئۆز قولى بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدىغان ئىنتايىن كىچىك سانغا ئايلىنىپ قالىدۇ. ئەمەلىيەتتە، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئەنگلىيىلىكلەر قۇرغان مۇستەملىكىلەرنىڭ ئەھۋالى ئەنە شۇنداق بولدى. ئۇ يەردە زور مىقداردىكى كاپىتال يەنى ئۇرۇقلۇق، چارۋا ۋە سايمانلار ياللانما ئىشچىنىڭ كەمچىل بولغانلىقىدىن بۇزۇلدى، شۇنىڭ بىلەن بىللە، ھەربىر كۆچمەننىڭ ئىگىلىگەن كاپىتالى ئۇنىڭ ئۆز قولى بىلەن ئىشلىتەلەيدىغان كاپىتالدىن ھېچقانچە كۆپ بولمىدى.»(261)

بىزگە مەلۇمكى، خەلق ئاممىسىنى يەردىن مەھرۇم قىلىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئاساسى.① بۇنىڭ ئەكسىچە، ئەركىن مۇستەملىكىنىڭ ماھىيىتى—زور مىقداردىكى يەرلەر يەنىلا خەلقنىڭ مۈلكى ئىكەنلىكىدە. شۇڭلاشقا، ھەربىر كۆچمەن بىر قىسىم يەرلەرنى ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي مۈلكى ۋە شەخسىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىگە ئايلاندۇرالايدۇ، ھەم كېيىن كەلگەن كۆچمەنلەرنىڭمۇ بۇنداق قىلىشىغا توسقۇن بولمايدۇ.(262) مانا بۇ — مۇستەملىكىنىڭ

(261) ئې. گ. ۋېكفيېلد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 5-بەت.
(262) «يەر مۇستەملىكىچىلىكنىڭ مۇھىم ئامىلى بولۇش ئۈچۈن، تېرىلمىغان يەر بولۇشى زۆرۈر بولۇپلا قالماستىن، بەلكى خۇسۇسىي مۈلۈككە ئۆزگەرتىشكە بولىدىغان جامائەت مۈلكى بولۇشى كېرەك.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 125-بەت).

① مۇشۇ تومنىڭ 1307-، 1340-بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

گۈللىنىشىدىكى سىر، شۇنداقلا مۇستەملىكىنىڭ كونا كېسىلى — كاپىتالنىڭ كىرىشكە قارشىلىق كۆرسىتىشىنىڭمۇ سىرى.

«يەر ئىنتايىن ئەرزان، ھەممە ئادەم ئەركىن، ھەربىر ئادەم خالىسىلا بىر پارچە يەرگە ئىگە بولالايدىغان جايلاردا، ئەمگەك ئىنتايىن قىممەت بولۇپلا قالماستىن — ئەمگەكچىنىڭ ئۆز مەھسۇلاتى ئىچىدە ئىگىلىگەن زور ئۈلۈشكە قارىتىپ ئېيتقاندا — بەلكى قانداق باھا قويغان بىلەنمۇ بىرىكمە ئەمگەككە ئېرىشىش ناھايىتى قىيىن.»(263)

چۈنكى مۇستەملىكىلەردىكى ئەمگەكچىلەر ئەمگەك شارائىتى شۇنىڭدەك، ئۇلارنىڭ نېگىزى يەنى يەردىن تېخى ئايرىلغان ئەمەس، ياكى بۇ خىل ئايرىلىش پەقەت ئارىلاپ ياكى ئىنتايىن چەكلىك دائىرىدىلا مەۋجۇت، شۇنىڭ ئۈچۈن، دېھقانچىلىق تېخى سانائەتتىن ئاجرالمىغان، يېزا ئائىلە سانائىتىمۇ تېخى يوقالمىغان. ئۇ يەرلەردە كاپىتال ئۈچۈن ئىچكى بازار نەدىن كېلىدۇ؟

«ئامېرىكا قىتئەسىدە قۇللار ۋە ئۇلارنىڭ خوجايىنى يەنى كاپىتال بىلەن ئەمگەكنى بىرلەشتۈرۈپ چوڭ كارخانا قىلىپ باشقۇرىدىغان كىشىلەردىن باشقا، بىر بۆلەك مەخسۇس دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئاھالە يوق. ئەركىن ئامېرىكىلىقلار يەرنى ئۆزى تېرىيدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە باشقا نۇرغۇن كەسىپلەر بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. ئۇلار ئىشلەتكەن بىر قىسىم ئائىلە سايمىنى ۋە قوراللارنى ئادەتتە ئۇلار ئۆزلىرى ياسايدۇ. ئۇلار ھەمىشە ئۆزلىرى ئۆي ياسايدۇ ھەمدە ئۆزىنىڭ سانائەت بۇيۇملىرىنى يىراق بازارلارغا ئاپىرىدۇ. ئۇلار يىپ ئىگىرگۈچى ۋە توقۇغۇچىدۇر، ئۇلار ئۆزلىرى ئىستېمال قىلىدىغان سوپۇن، شام، ئاياغ ۋە كىيىم-كېچەكلەرنى ئۆزلىرى ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئامېرىكا قىتئەسىدە يەر تېرىش كۆپىنچە تۆمۈرچى، تۈگمەنچى ياكى ئۇششاق سودىگەرلەرنىڭ قوشۇمچە كەسپىدىن ئىبارەت.»(264)

مۇشۇ غەلىتە ئادەملەر ئارىسىدا نەدىمۇ كاپىتالىستلار «نەپسىنى

(263) ئې. گ. ۋېكفيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1-توم 247-بەت.

(264) ئې. گ. ۋېكفيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1-توم 21-، 22-بەتلەر.



يىغىدىغان ئورۇن» بولسۇن؟

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاجايىپ يېرى، ياللانما ئىشچىلارنى ئۈزلۈكسىز تەكرار پەيدا قىلىپلا قالماستىن، بەلكى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا مۇناسىپ ھالدا ياللانما ئىشچىلارنىڭ نىسپىي ئاھالە ئوشۇقچىلىقىنى ھەمىشە پەيدا قىلىدىغانلىقىدا. بۇنداقتا، ئەمگەكنىڭ تەمىنلەش بىلەن تەلەپ قانۇنىيىتى نورمال ئىزىنى ساقلاپ قالىدۇ، ئىش ھەققىنىڭ ئۆزگىرىشى كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيە رۇخسەت قىلغان دائىرىدە چەكلىنىپ تۇرىدۇ، ئاخىرىدا، ئىشچىلارنىڭ كاپىتالىستلارغا نىسبەتەن كەم بولسا بولمايدىغان ئىجتىمائىي بېقىندىلىقى يەنى مۇتلەق بېقىندىلىق مۇناسىۋىتى كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ. سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار ئۆز دۆلىتىدە يەنى مېتروپولىيىلەردە، بۇ خىل مۇتلەق بېقىندىلىق مۇناسىۋەتنى سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئەركىن پۈتۈم مۇناسىۋىتى دەپ چىرايلىق سۆزلەر بىلەن تەسۋىرلەيدۇ، ئوخشاش مۇستەقىل تاۋار ئىگىلىرى يەنى كاپىتال تاۋار ئىگىلىرى بىلەن ئەمگەك تاۋار ئىگىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئەركىن پۈتۈم مۇناسىۋىتى دەپ تەسۋىرلىشىدۇ. لېكىن مۇستەملىكىلەردە بۇ گۈزەل خام خىيال بەربات بولدى. بۇ يەرگە كەلگەن ئىشچىلارنىڭ بىرمۇنچىسى بالاغەتكە يەتكەن كىشىلەر بولغاچقا، بۇ يەردە مۇتلەق ئاھالىنىڭ كۆپىيىشى مېتروپولىيىلەرگە قارىغاندا كۆپ تېز بولدى، بىراق ئەمگەك بازىرىدا تەمىنلەش ھامان ئېھتىياجنى قاندۇرالمىدى. ئەمگەكنىڭ تەمىنلەش بىلەن ئېھتىياج قانۇنىيىتى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىدى. بىر تەرەپتىن، كونا چوڭ قۇرۇقلۇقتىن ئېكسپىلاتاتسىيىگە تەشنا بولغان ۋە نەپسىنى يىغىشنى تەلەپ قىلىدىغان كاپىتال كىرگۈزۈلسە، يەنە بىر تەرەپتىن، ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ قائىدىلىك تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى ئىنتايىن جاھىل، قىسمەن يېگىپ بولالماس توسالغۇغا دۇچ كەلدى. كاپىتالىستىك جۇغلانمىغا مۇناسىپ ئوشۇقچە ياللانما ئىشچىلارنى نەدىنمۇ پەيدا

قىلالىسۇن! بۇگۈنكى ياللانما ئىشچى، ئەتىسى مۇستەقىل ئىگىلىك باشقۇرىدىغان دېھقان ياكى قول ھۈنەرۋەنگە ئايلىنىدۇ. ئۇ ئەمگەك بازىرىدىن يوقىلىدۇ، لېكىن، ئۇ كەمبەغەللەر ھۈنەر ئۆگىنىش ئورۇنلىرىغا بارغىنى يوق. ياللانما ئىشچىلار ئۈزلۈكسىز ھالدا مۇستەقىل ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا ئايلىنىدۇ، ئۇلار كاپىتال ئۈچۈن ئەمەس، ئۆزى ئۈچۈن ئىشلەيدۇ، كاپىتالىست غوجاملارنى بېيىتماي، ئۆزلىرىنى بېيىتىدۇ؛ بۇ خىل ئۆزگىرىش ئەكسىچە ئۆز نۆۋىتىدە ئەمگەك بازىرىنىڭ ئەھۋالىغا ئىنتايىن زور زىيانلىق تەسىر كۆرسىتىدۇ. ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئېكسپلاتاتسىيىگە ئۇچرىشى تېخىمۇ تۆۋەنلەپلا قالماستىن، بەلكى ياللانما ئىشچىلار نەپسىنى يىغقان كاپىتالىستلارغا نىسبەتەن بېقىندىلىق مۇناسىۋىتىنى يوقىتىش بىلەن بىرگە، ئۇلارغا نىسبەتەن بېقىندىلىق ھېسسىياتىنىمۇ يوقىتىدۇ. بىزنىڭ ئې. گ. ۋېكفىيۇدىمىز ئاشۇنداق باتۇرانىلىق، قىزغىنلىق بىلەن، ئاشۇنداق تەسىرلىك قىلىپ تەسۋىرلەپ كۆرسىتىۋاتقان خىلمۇخىل نۇقسانلار مانا شۇلاردىن كەلگەن.

ئۇ زارلانغان ھالدا، ياللانما ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش ۋاقىتسىز، تەرتىپسىز، يېتەرسىز بولۇۋاتىدۇ، «ھەمىشە تولىمۇ ئاز بولۇپلا قالماي، بەلكى كاپالەتسىز قېلىۋاتىمىز» دەپ شىكايەت قىلىدۇ.(265)

«ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىدىغان مەھسۇلاتلار ناھايىتى كۆپ بولسىمۇ، بىراق ئىشچىلارغا تەگكەن قىسمى ناھايىتى كۆپ بولغانلىقتىن، ئۇلار ناھايىتى تېزلا كاپىتالىست بولۇپ قالدى... ناھايىتى ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەن كىشىلەر ئارىسىدىمۇ پەقەت ئاز ساندىكىلىرى زور بايلىق توپلىيالىشى مۇمكىن.»(266)

ئىشچىلار كاپىتالىستلارنىڭ ئۆز نەپسىگە ھاي بەردىم دەپ تۇرۇپ

(265) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 116-بەت.
(266) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1-توم 131-بەت.



ئىشچىلارنىڭ زور بىر قىسىم ئەمگەك ھەققىنى بەرمەسلىكىگە ھەرگىز يول قويمايدۇ. كاپىتالىستلار ھەرقانچە ھىيلىگەرلىك قىلىپ، ئۆزىنىڭ ياللانما ئىشچىلىرىنى ئۆزىنىڭ كاپىتالى بىلەن بىرگە ياۋروپادىن ئەكىرگىنى بىلەنمۇ ئۇ ھېچنېمىگە ئەسقاتمايدۇ.

«ئۇلار ناھايىتى تېزلا ياللانما ئىشچىلىقتىن مۇستەقىل دېھقان بولۇپ قالىدۇ. ھەتتا ياللانما ئەمگەك بازىرىدا ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى خوجايىنىنىڭ رىقابەتچىسى بولۇپ قالىدۇ.»(267)

شۇنداق، بۇ نېمىدېگەن قورقۇنچلۇق ئىش! چېچەن، قابىل كاپىتالىستلارنىڭ ئۆزىنىڭ قىممەتلىك پۇلىغا ياۋروپادىن رىقابەتچى ئەكىرگىنىنى تېخى! بارى تۈگەشتى! ۋېكفىيۇدنىڭ مۇستەملىكىلەردىكى ياللانما ئىشچىلاردا بېقىندىلىق مۇناسىۋەت ۋە بېقىندىلىق ھېسسىيات كەمچىل دەپ ئاغرىنىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. ئۇنىڭ شاگىرتى مېرىۋېيىل مۇنداق دەيدۇ: مۇستەملىكىلەردە ئىش ھەققى يۇقىرى بولغانلىقتىن ئۇ يەردە

«نىسبەتەن ئەرزان، ئىتائەتچان ئەمگەك بولغان بولسا، كاپىتالىستلارغا شەرت قويىدىغان سىنىپ ئەمەس، بەلكى كاپىتالىستلارنىڭ شەرتىنى قوبۇل قىلالايدىغان سىنىپ ... بولغان بولسا دەيدىغان ئىستەك بار. كونا مەدەنىيەتلىك دۆلەتلەردە ئىشچىلار گەرچە ئەركىن بولغىنى بىلەن، ئۇ تەبىئىي قانۇنىيەت بويىچە كاپىتالىستقا بېقىنىدۇ؛ مۇستەملىكىلەردە بۇ خىل بېقىندىلىق مۇناسىۋەت جەزمەن سۈنئىي ۋاستە ئارقىلىق ئورنىتىلىشى كېرەك.»(268)

(267) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 5-بەت.
(268) مېرىۋېيىلنىڭ «مۇستەملىكە قىلىش ۋە مۇستەملىكە توغرىسىدا نۇتۇق» 2-توم 235-، 237-، 314-بەتلىرىگە قاراڭ. ھەتتا ئەركىن سودىنىڭ ئىللىق تەشەببۇسچىلىرىدىن بولغان چاكىنا ئىقتىسادشۇناس مولىنارىمۇ مۇنداق دەيدۇ: «قۇللۇق تۈزۈم يوقالغان، بىراق مۇناسىپ مىقداردىكى ئەركىن ئەمگەك مەجبۇرىي ئەمگەكنىڭ ئورنىغا دەسسىمىگەن مۇستەملىكىلەردە ھەر كۈنى كۆز ئالدىمىزدا يۈز بېرىپ تۇرۇۋاتقان پاكىتنىڭ ئەكسىچە ھادىسىلەرنى كۆردۇق. ئادەتتىكى ئىشچىنىڭ سانائەت كارخانا ئىگىلىرىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۇق، ئۇلار كارخانا ئىگىلىرىدىن

ۋېكفىيۇدنىڭ نەزىرىدە مۇستەملىكىلەرنىڭ بۇ خىل نۇقسانلىرىنىڭ ئاقىۋىتى نېمە؟ ئىشلەپچىقارغۇچى بىلەن مىللىي مال-مۈلۈكنى «چېچىۋېتىدىغان ياۋۇز تۈزۈم.»(269) ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سان-ساناقسىز مۇستەقىل ئىگىلىك باشقۇرغۇچى ئىگىدارلار ئارىسىدا چېچىلىپ كەتسە كاپىتالنىڭ مەركەزلىشىشىنى بۇزىدۇ، بىرىكمە ئەمگەكنىڭ بارلىق ئاساسىنىمۇ بۇزىدۇ. بۇنىڭ بىلەن كۆپ يىللارنى باشتىن كەچۈرىدىغان، ئۇزاققىچە تۇراقلىق كاپىتال سېلىشقا توغرا كېلىدىغان كارخانىلارنىڭ ھەممىسى ئىگىلىك باشقۇرۇش داۋامىدا توسالغۇغا دۇچ كېلىدۇ. ياۋروپادا كاپىتال بىردەممۇ كېچىكمەيدۇ، چۈنكى ئىشچىلار سىنىپى ئۇنىڭ جانلىق قوشۇمچە نەرسىسى، ئۇ ھامان ئېھتىياجدىن ئېشىپ تۇرىدۇ، ھەمىشە ئۇنىڭ خىزمىتىگە تەييار ھالەتتە

مەھسۇلاتىنىڭ ئۆزىگە تېگىشلىك قانۇنلۇق قىسمىدىن كۆپ ئارتۇق ئىش ھەققى تەلەپ قىلدى. چۈنكى، پلانتاتسىيە ئىگىلىرى شېكەر سېتىپ ئېرىشكەن باھا، ئۆستۈرگەن ئىش ھەققى قىسمىنى تولدۇرۇشقا يەتمەيدۇ، شۇڭا بۇ ئېشىپ كەتكەن قىسمىنى دەسلەپتە ئۆزىنىڭ پايدىسىدىن چىقىرىپ تولدۇردى. كېيىن، ئۆزىنىڭ كاپىتالى بىلەن تولدۇرۇشقا مەجبۇر بولدى. نۇرغۇن پلانتاتسىيە ئىگىلىرى مۇشۇنداق ۋەيران بولغانىدى. يەنە بەزى پلانتاتسىيە ئىگىلىرى كۆز ئالدىدا يېقىنلاپ قالغان ۋەيران بولۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ كارخانىلىرىنى تاقاشتى. شۈبھىسىزكى، پۈتۈن ئەۋلاد كىشىلەر ھالاك بولغاندىن كۆرە كاپىتال جۇغلانمىسىنىڭ ھالاك بولغىنىنى كۆرگەن ياخشى (مولىنار ئەپەندى نېمىدېگەن مەرت ھە!)؛ بىراق ئىككىلىسى ھالاك بولمىسا تېخى ياخشى ئەمەسمۇ؟ (مولىنار «ئىقتىساد ئىلمى تەتقىقاتى» 1846-يىل پارىژ نەشرى 51-، 52-بەتلەر) ھەي جانابى مولىنار، ھەي جانابى مولىنار! ئەگەر ياۋروپادا «كارخانا ئىگىلىرى» ئىشچىلارنىڭ قانۇنلۇق قىسمىنى كېمەيتەلىسە، غەربىي ھىندىستان ئىشچىلىرى كارخانا ئىگىلىرىنىڭ قانۇنلۇق قىسمىنى كېمەيتەلىسە، ئۇنداقتا، ئون ۋەسىيەتنىڭ، مۇسا ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ[416] ۋە تەمىنلەش-تەلەپ قانۇنىيىتىنىڭ ھالى نېمە بولىدۇ! سوراپ باقايلى، سەن ئېتىراپ قىلغان ياۋروپا كاپىتالىستلىرىنىڭ ھەر كۈنى بۇ «قانۇنلۇق قىسمى»نى بەرمەيۋاتقانلىقى يەنە نېمە بولدى؟ قارشى تەرەپتە، مۇستەملىكىلەردە ئىشچىلار «ساددا»لىقىدىن كاپىتالىستلارنى «ئېكسپىلاتاتسىيە» قىلىشقا ئۆتتى، شۇڭا جانابى مولىنار ساقچىنىڭ ۋاستىسى بىلەن باشقا سورۇنلاردا ئۆزلىكىدىن رول ئوينايدىغان تەمىنلەش-تەلەپ قانۇنىيىتىنى ئىزىغا سالغۇسى كەلدى.

(269) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 52-بەت.



تۇرىدۇ. لېكىن مۇستەملىكە ئەللەردىچۇ! ۋېكفىيۇد كىشىنى ئىنتايىن ئېچىندۇرىدىغان غەلىتە بىر ئىشنى دېدى. ئۇ كانادا ۋە نيۇيورك شتاتىدىكى مەلۇم كاپىتالىستلار بىلەن سۆزلىشىپتۇ. ئۇ يەرلەردە كۆچمەنلەر دولقۇنى پات-پات توختاپ قالىدىكەن ھەمدە «ئوشۇقچە» ئىشچىلارنى چۆكتۈرۈۋالىدىكەن. ئەپسانە تىياتىردىكى بىر پېرسوناژ ئاھ ئۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ:

«بىزنىڭ كاپىتالىمىز ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىتتا تاماملىنىشلى بولىدىغان نۇرغۇن خىزمەت بىلەن شۇغۇللانماقچى، لېكىن بىز بىزدىن تېزلا ئايرىلىپ كېتىدىغان ئىشچىلارنى بىلىپ تۇرۇپ، مۇشۇ خىزمەتلەرنى باشلىيالامدۇق؟ ئەگەر بىز مۇشۇ كۆچمەنلەرنىڭ ئەمگىكىنى قولىمىزدا ھەقىقىي ئىگىلەپ تۇرالىساق، ئۇلارنى خۇشاللىق بىلەن دەرھال يۇقىرى باھادا ياللاپ ئىشلىتەتتۇق. ھەقىقەتەن، ئەگەر ئېھتىياجىمىزغا ئاساسەن يېڭى تەمىناتقا ئېرىشىشكە كاپالەت بولسا، ئۇلار بىزدىن جەزمەن ئايرىلىدىغان بولسىمۇ، بىز يەنىلا ئۇلارنى ياللىغان بولاتتۇق.»(270)

ۋېكفىيۇد ئەنگلىيىنىڭ كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىكى ۋە ئۇنىڭ «بىرىكمە» ئەمگىكىنى ئامېرىكا قىتئەسىنىڭ تارقاق دېھقانلار ئىگىلىكى بىلەن ناھايىتى ئوبدان سېلىشتۇرغاندىن كېيىن، ئىشنىڭ ئەكس تەرىپى ئاشكارا بولدى. ئۇ ئامېرىكا قىتئەسىدىكى خەلق ئاممىسىنى باياشات، مۇستەقىل، ئىشچان ۋە بىر قەدەر تەربىيە كۆرگەن كىشىلەر قىلىپ تەسۋىرلىدى. لېكىن،

«ئەنگلىيە دېھقانچىلىق ئىشچىلىرىنى بولسا بىچارە، نامرات، قۇتقۇزۇشقا موھتاج كەمبەغەللەر قىلىپ تەسۋىرلىدى...شىمالىي ئامېرىكا ۋە بەزى يېڭى مۇستەملىكىلەردىن باشقا، يەنە قايسى دۆلەتتە يېزا ئىگىلىكىدە ئىشلىتىلىدىغان ئەركىن ئەمگەكنىڭ ئىش ھەققى ئىشچىلار ئۈچۈن ئەڭ زۆرۈر تىرىكچىلىك ۋاستىسىدىن بەكمۇ ئارتۇق بولغىنى بار؟...شەك-شۈبھىسىزكى، ئەنگلىيىنىڭ تېرىلغۇ ئاتدىئۇلۇغى بىر خىل قىممەتلىك مۈلۈك بولغىنى ئۈچۈن، يەيدىغىنى ئەنگلىيە دېھقانلىرىنىڭكىدىن كۆپ ياخشى»(271).

(270) ئې. گ. ۋېكفىيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 191-، 192-بەتلەر.

بىراق ھېچقىسى يوق، مىللىي بايلىق بىلەن خەلق نامراتلىقى ئەسلىدىلا بىر ئىش.

مۇستەملىكىلەرنىڭ كاپىتالىزمغا قارشى ساقايماس كېسىلىنى زادى قانداق قىلىپ ساقايتقىلى بولىدۇ؟ ئەگەر بارلىق يەر-زېمىن بىردىنلا خەلق مۈلكىدىن خۇسۇسىي مۈلۈككە ئايلاندۇرۇلسا، بۇنداقتا ئەلۋەتتە ئاپەتنىڭ يىلتىزىنى يوقاتقىلى بولاتتى، بىراق، شۇنىڭ بىلەن بىرگە، مۇستەملىكىمۇ يوقىلاتتى. بىر چالمىدا ئىككى پاختەكنى سوقىدىغان ياخشى تەدبىر بولۇشى كېرەك. ھۆكۈمەت تېخى ئۆزلەشتۈرۈلمىگەن يەرلەر ئۈچۈن تەمىنلەش-تەلەپ قانۇنىيىتىگە بېقىنمايدىغان بىر خىل باھانى بېكىتىشى كېرەككى، بۇ سۈنئىي باھا كۆچمەنلەرنى يېتەرلىك پۇل تېپىپ يەر سېتىۋېلىپ(272)، مۇستەقىل دېھقانغا ئايلىنىشتىن بۇرۇن، خېلى ئۇزۇن ۋاقىتقىچە ياللانما ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىدىغان قىلىشى كېرەك. يەنە بىر تەرەپتىن، ھۆكۈمەت ياللانما ئىشچىلارغا بىر قەدەر تەستە تۆلىيەلەيدىغان باھا بويىچە يەر سېتىپ ئېرىشكەن فوندنى يەنى مۇقەددەس تەمىنلەش-تەلەپ قانۇنىيىتىگە خىلاپلىق قىلغانلىقى تۈپەيلى ئىش ھەققىدىن شىلىۋېلىپ ئېرىشكەن پۇل فوندىنى ئىشلىتىپ

(271) ئې. گ ۋېكفيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 1-توم 24-، 47-، 246-بەتلىرى.

(272) «سىلەر تېخى ئىككى قولىدىن باشقا ھېچنېمىسى يوق كىشىلەر يەر ۋە كاپىتالنى ئىگىلىشى ئارقىسىدا ئۆزىگە ئىش تاپىدۇ ۋە ئۆزى ئۈچۈن كىرىم قىلىدۇ ... دەيسىلەر، دەل ئۇنىڭ ئەكسىچە، يەرنى ئايرىم شەخسلەرنىڭ ئىگىلىۋېلىشى ئارقىسىدا ئۆز قولىدىن باشقا ھېچنېمىسى يوق كىشىلەر پەيدا بولدى... سىلەر بىر ئادەمنى ھاۋاسىز بوشلۇققا كىرگۈزۈپ قويساڭلار، ئۇلارنى نەپەس ئېلىش ئۈچۈن زۆرۈر ھاۋادىن مەھرۇم قىلغان بولىسىلەر. يەرنى تارتىۋالغاندىمۇ شۇنداق قىلغان بولىسىلەر... دېمەك، سىلەر ئۇلارنى ھېچقانداق بايلىق يوق بوشلۇققا قالدۇرساڭلار، ئۇ سىلەرنىڭ ئىرادەڭلار بويىچە ياشاشقا مەجبۇر بولىدۇ.» (كولىن «سىياسىي ئىقتىساد ئىلمى. ئىنقىلاب ۋە ئاتالمىش سوتسىيالىستىك ئۇتوپىيە مەنبەسى». 1857-يىل پارىژ نەشرى، 3-توم 267-، 271-بەتلەرگە قاراڭ)



ھەمدە مۇشۇ فوندنىڭ كۆپىيىش دەرىجىسىگە ئاساسەن، نامراتلارنى ياۋروپادىن مۇستەملىكىلەرگە كىرگۈزۈپ، كاپىتالىست بەگزادىلەر ئۈچۈن ياللانما ئەمگەك بازىرىنى تولۇقلىشى كېرەك. بۇنداق ئەھۋالدا «بۇ تولىمۇ گۈزەل دۇنيادا ھەممە كامالەتكە يەتكەن بولىدۇ»[177]. مانا بۇ «سىستېمىلىق مۇستەملىكىچىلىك»نىڭ ئەڭ چوڭ سىرى. ۋېكفيۇد كۆرەڭلەپ ۋارقىراپ مۇنداق دەيدۇ:

«بۇ پىلانغا ئاساسەن ئەمگەك بىلەن تەمىنلەش جەزمەن ئۈزلۈكسىز ۋە تەرتىپلىك بولىدۇ؛ چۈنكى، بىرىنچىدىن، ھەرقانداق ئىشچى ئەمگىكىگە تايىنىپ پۇل تاپماي تۇرۇپ، ھەممىسى يەرگە ئېرىشەلمەيدۇ. كۆچۈرۈپ كېلىنگەن بارلىق ئىشچى ئىش ھەققىنى دەپ بىرلىشىپ ئەمگەك قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۆزلىرىنىڭ خوجايىنلىرى ئۈچۈن تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ئىشقا سالىدىغان كاپىتال ئىشلەپچىقىرىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، ياللانما ئەمگەك ئىشلىتىشتىن ۋاز كەچكەن ھەمدە يەر ئىگىسىگە ئايلانغان ھەربىر كىشى دەل يەر سېتىۋالغانلىقى ئۈچۈن مۇستەملىكىلەرگە يېڭى ئەمگەكچىلەرنى كىرگۈزۈش ئۈچۈن فوند تەمىنلەيدۇ.»(273)

دۆلەت زورلۇق بىلەن بەلگىلىگەن يەر باھاسى ئەلۋەتتە «تولۇق باھا» بولۇشى شەرت، يەنى، «ئىشچىلار ياللانما ئەمگەك بازىرىدا ئۆزىنىڭ ئورنىغا باشقا بىرسى دەسسىمەي تۇرۇپ، مۇستەقىل دېھقان بولالمايدىغان دەرىجىدە يۇقىرى بولۇشى كېرەك»(274). مانا شۇ «يەرنىڭ تولۇق باھاسى» ئىشچىلارنىڭ ياللانما ئەمگەك بازىرىدىن يەر بېشىغا قايتىپ كېلەلىشى ئۈچۈن كاپىتالىستلارغا تۆلىگەن قايتۇرۇۋېلىش پۇلىنى سىلىقلىق بىلەن ئاتىغاندىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئاۋۋال ئىشچى كاپىتالىست غوجاملار ئۈچۈن «كاپىتال» يارىتىشى، شۇنىڭدەك كاپىتالىست غوجاملارنى تېخىمۇ كۆپ ئىشچىلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلالايدىغان قىلىشى كېرەك، ئاندىن كېيىن ھۆكۈمەتنى ئىشچى تەمىنلىگەن راسخوت

(273) ئې. گ. ۋېكفيۇد «ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكا» 2-توم 192-بەت.

(274) يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 45 -بەت.

ئارقىلىق ئىشچىنىڭ ئەسلىدىكى كاپىتالىست غوجاملىرى ئۈچۈن چەت ئەلدىن ئىشچىنىڭ «سىياقداش»ىنى ئەمگەك بازىرىغا ئەكىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش لازىم.

ئەڭ تىپىك ئەھمىيەتلىك بولغىنى شۇكى، ۋېكفىيۇد ئەپەندى بېكىتكەن مەخسۇس مۇستەملىكىلەردە ئىشلىتىلىدىغان «ئىپتىدائىي جۇغلانما» ئۇسۇلىنى ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى كۆپ يىل قوللاندى. بۇ ئۇسۇل ئەلۋەتتە پىل بانكا قانۇنىغا [153] ئوخشاشلا نومۇسسىزلارچە مەغلۇبىيەتكە ئۇچرىدى. نەتىجىدە، كۆچمەنلەر ئېقىمى ئەنگلىيە مۇستەملىكىسىدىن ئامېرىكىغا قاراپ بۇرالدى. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ياۋروپا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ تەرەققىي قىلىشى شۇنىڭدەك ھۆكۈمەت زۇلۇمىنىڭ ئېغىرلىشىشى ۋېكفىيۇدنىڭ لايىھىسىنى ئوشۇقچە قىلىپ قويىدى. بىر تەرەپتىن، يىلدىن-يىلغا ئامېرىكىغا زور تۈركۈملەپ ئۈزۈلمەي ئېقىپ بېرىۋاتقان ئادەملەر ئېقىمى ئامېرىكىنىڭ شەرقىي قىسمىدا توختاپ تۇرۇپ قالغان ھەمدە چۆكتۈرۈۋېتىلگەن، چۈنكى ياۋروپادىن كەلگەن كۆچمەنلەر دولقۇنى كىشىلەرنى تېز سۈرئەت بىلەن شەرقتىكى ئەمگەك بازىرىغا تاشلىدى. غەربكە قاراپ ئاققان كۆچمەنلەر دولقۇنى كىشىلەرنى ئېقىتىپ كېتىشكە ئۈلگۈرەلمىدى. يەنە بىر تەرەپتىن، ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشىنىڭ[8] ئاقىۋىتى غايەت زور دۆلەت قەرزى ھەمدە ئېغىر باج-سېلىقلارنى پەيدا قىلدى، بۇنىڭ بىلەن ئەڭ رەزىل پۇل مۇئامىلە ئاقسۆڭەكلىرى شەكىللىنىپ، زور بىر قىسىم جامائەت يەر-زېمىنلىرىنىڭ تۆمۈريول، كان قاتارلىق تىجارەتلەر بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ھايانكەش شىركەتلەرگە بېرىۋېتىلىشىگە سەۋەب بولدى، —— قىسقىسى، كاپىتالنىڭ ئەڭ تېز مەركەزلىشىشىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. شۇڭا بۇ چوڭ جۇمھۇرىيەت كۆچۈپ كەلگەن ئىشچىلارنىڭ جەننىتى بولماي قالدى. گەرچە مائاشنىڭ تۆۋەنلىشى ۋە ياللانما ئىشچىلارنىڭ بېقىندىلىق مۇناسىۋىتى ياۋروپانىڭ ئۆلچەملىك سەۋىيىسىگە چۈشمىگەن



بولسىمۇ، ئۇ يەردە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش تېز سۈرئەت بىلەن راۋاجلانماقتا، ۋېكفىيۇد ئەنگلىيە ھۆكۈمىتىنىڭ مۇستەملىكىدىكى ئېچىلمىغان يەرلەرنى ئاقسۆڭەكلەرگە ۋە كاپىتالىستلارغا قالايمىقان ھەدىيە قىلىشتەك نومۇسسىز ئۇسۇلىنى ۋارقىراپ ئەيىبلىدى، بولۇپمۇ ئاۋسترالىيىدە(275) بۇنىڭغا قوشۇلۇپ ئالتۇن كانلىرى جەلپ قىلغان ئادەملەر ئېقىمى، شۇنىڭدەك ئەنگلىيە تاۋارلىرىنىڭ ئىمپورت قىلىنىشى بىلەن ئەڭ كىچىك قول سانائەتچىلەرگە قارىتىلغان رىقابەت باشلاندى، مانا بۇلار «ئىشچىلارنىڭ نىسپىي ئوشۇقچىلىقى»نى يېتەرلىك دەرىجىدە كەلتۈرۈپ چىقاردى، نەتىجىدە ھەربىر پوچتا كېمىسى دېگۈدەك ئاۋستراليە ئەمگەك بازىرىدا ئىشچىلار ئوشۇقچىلىقى بولۇۋاتقان شۇم خەۋەرنى ئېلىپ كەلدى. ئۇ يەرنىڭ بەزى جايلىرىدا ئىپپەتسىزلىكنى سېتىش لوندون چۆپ بازىرى[503] دىكىگە ئوخشاش ئەۋج ئالغاندى.

لېكىن، بىز بۇ يەردە مۇستەملىكە ئەھۋالىنى تەتقىق قىلمايمىز. بىزنىڭ قىزىقىدىغىنىمىز پەقەت كونا قۇرۇقلۇقتىكى سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى قۇرۇقلۇقتا ئاچقان ھەمدە يۇقىرى ئاۋازدا ئېلان قىلغان سىردۇر: كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە جۇغلاش ئۇسۇلى، شۇنداقلا كاپىتالىستىك خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك تۈزۈمى — ئۆز ئەمگىكىنى ئاساس، خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىك تۈزۈمىنىڭ يوقۇلۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، يەنى ئەمگەكچىلەرنى مەھرۇم قىلىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ.

(275) ئاۋستراليە ئۆزىنىڭ قانۇن چىقارغۇچىسى بولۇش بىلەنلا ئەلۋەتتە كۆچمەنلەرگە پايدىلىق بولغان قانۇن بېكىتىشى لازىم ئىدى. بىراق، ئەنگلىيىنىڭ يەر-زېمىننى كەلسە-كەلمەس ئىسراپ قىلىۋېتىشى بىر توسالغۇ بولۇپ قالدى. «1862-يىلدىكى يېڭى يەر-زېمىن قانۇنىنىڭ ئەڭ ئاساسلىق مەقسىتى——كۆچمەنلەر ئۈچۈن تېخىمۇ قۇلايلىق شەرت ھازىرلاپ بېرىش.» (جامائەت يەر-زېمىن ۋەزىرى گ. دافېينىڭ «ۋىكتورىيە يەر-زېمىن قانۇنى قوللانمىسى» 1862-يىل لوندون نەشرى [3-بەت])

1 . «كاپىتال»—ماركسنىڭ ئۆمۈربويى ئېلىپ بارغان تەتقىقاتىنىڭ مېۋىسى ۋە ئەڭ ئاساسلىق ئەسىرى. ماركس بۇ ئەسەرنى يېزىش ئۈچۈن، 40-يىللارنىڭ باشلىرىدىن باشلاپ تا ۋاپات بولغىنىغا قەدەر 40 يىل ۋاقىت سەرپ قىلغان.

ماركس 1843-يىللىرىنىڭ ئاخىرلىرىدا شۇ چاغدىكى تۈزۈم ۋە بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادىنى تەنقىد قىلىدىغان چوڭ ئەسەر يېزىش مەقسىتىدە پارىژدا سىياسىي ئىقتىسادنى تەتقىق قىلىشقا كىرىشكەن. ئۇنىڭ بۇ جەھەتتىكى دەسلەپكى تەتقىقات نەتىجىلىرى «1844-يىلدىكى ئىقتىسادشۇناسلىق پەلسەپىسىگە دائىر قوليازمىلار»، «نېمىس ئىدېئولوگىيىسى»، «پەلسەپە نامراتلىقى»، «ياللانما ئەمگەك ۋە كاپىتال»، «كوممۇنىستىك پارتىيە خىتابنامىسى» قاتارلىق ئەسەرلەردە ئەكس ئېتىدۇ. بۇ ئەسەرلەردە كاپىتالىستىك ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ قائىدىسى، كاپىتالىستلارنىڭ مەنپەئىتى بىلەن ياللانما ئىشچىلارنىڭ مەنپەئىتى ئوتتۇرىسىدىكى مۇرەسسە قىلىپ بولمايدىغان قارىمۇقارشىلىق، كاپىتالىستىك ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلەر بىلەن ئىجتىمائىي سىياسىي مۇناسىۋەتنىڭ ئانتاگونىستىكلىكى ۋە ۋاقىتلىقلىقى ئېچىپ بېرىلگەن.

ماركس 1848—1849-يىللىرىدىكى ئىنقىلاب تۈپەيلىدىن ئىقتىسادشۇناسلىق ئۈستىدىكى تەتقىقاتىنى ۋاقىتىنچە ئۈزۈپ قويغان. 1849-يىل 8-ئايدا نائىلاج لوندوندا مۇھاجىر بولۇپ تۇرۇپ قالغان ۋە ئۇ يەردە بۇ تەتقىقاتىنى داۋاملاشتۇرغان. ئۇ بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ ئەسەرلىرىنى، خەلق ئىگىلىكى تارىخىنى ۋە نۇرغۇن دۆلەتلەرنىڭ بولۇپمۇ شۇ چاغدىكى تىپىك كاپىتالىستىك دۆلەت ئەنگلىيىنىڭ ئىقتىسادىنى چوڭقۇر ۋە ئەتراپلىق تەتقىق قىلغان. شۇ مەزگىلدە، ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ مەنبەسى ۋە مۇھىم ئالاھىدىلىكى، يەر مۈلۈكچىلىكىنىڭ تارىخى ۋە يەر ئىجارىسىگە دائىر نەزەرىيە، پۇل ئوبوروتى بىلەن باھانىڭ تارىخى ۋە ئۇنىڭغا دائىر نەزەرىيە، ئىقتىسادىي كرىزىس، تېخنىكا تارىخى ۋە ھۈنەر-سەنئەت تارىخى، مۇستەملىكىچىلىك قاتارلىق مەسىلىلەرگە قىزىققان.

ماركس ئىنتايىن مۈشكۈل شارائىتتا ئىشلىگەن. ئۇنىڭ نامراتلىققا قارشى ئۈزلۈكسىز كۈرەش قىلىشىغا توغرا كەلگەن ھەمدە ئۇ پۇل تېپىپ تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن تەتقىقات خىزمىتىنى پات-پات توختىتىپ تۇرۇشقا مەجبۇر بولغان. ماركس ماددىي شارائىت ئىنتايىن ناچار ئەھۋالدا ئۇزاق مۇددەت ئىشلەپ ھەددىدىن زىيادە چارچاپ كەتكەنلىكتىن ئېغىر كېسەلگە گىرىپتار بولغان. شۇنداق بولسىمۇ، 1857-يىلىغا كەلگەندە غايەت زور تەييارلىق خىزمەتلىرىنى ئىشلەپ بولغان، بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ توپلىغان ماتېرىياللىرىنى سىستېمىلاشتۇرۇپ رەتلەش ۋە ئومۇملاشتۇرۇش باسقۇچىغا قەدەم قويۇشىغا ئىمكانىيەت تۇغۇلغان.

1857-يىل 7-ئايدىن 1858-يىل 6-ئايغىچە، ماركس تەخمىنەن 50 باسما تاۋاقلىق قوليازما يازغان، بۇ ئەمەلىيەتتە كېيىنكى كۈنلەردىكى «كاپىتال»نىڭ دەسلەپكى نۇسخىسى بولۇپ قالغان.

ماركس بۇ قولىيازمىلارنى يېزىش داۋامىدا، سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر چوڭ ئەسەر يېزىش پىلانىنى تۈزۈپ چىققان. بۇ پىلان تەدرىجىي تۈزىتىش كىرگۈزۈش ۋە مۇكەممەللەشتۈرۈش داۋامىدا، كېيىن ئالتە قىسىم قىلىپ بېكىتىلگەن: (1) كاپىتال (بەزى مۇقەددىمە خاراكتېرلىك باب-بۆلۈملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)؛ (2) يەر مۈلۈكچىلىكى؛ (3) ياللانما ئەمگەك؛ (4) دۆلەت؛ (5) خەلقئارا سودا؛ (6) دۇنيا بازىرى. بۇنىڭ ئىچىدە، 1-كىتاب «كاپىتال» تۆت بۆلۈمگە بۆلۈنگەن: a. كاپىتال ئومۇمىيلىقى؛ b. رىقابەت؛ c. ئىناۋەت؛ d. پاي كاپىتالى. بىرىنچى بۆلۈم يەنە ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنگەن: كاپىتالنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى؛ كاپىتالنىڭ ئوبوروت قىلىنىش جەريانى؛ ئىككىسىنىڭ بىرلىكى، ياكى كاپىتال ۋە پايدا، ئۆسۈم. ئاخىرقى بۇنداق بۆلۈش كېيىن «كاپىتال»نى ئۈچ تومغا بۆلۈشنىڭ قۇرۇلما ئاساسى بولۇپ قالغان.

ماركس ئۆزى يازغان كىتابنى دەسلەپتە قىسىمغا بۆلۈپ نەشر قىلدۇرۇش قارارىغا كەلگەن، 1-كىتابچە «بىرقەدەر مۇكەممەل ئەسەر بولۇشى كېرەك ئىدى»، ئۇ 1-قىسىمنىڭ بىرىنچى بۆلۈمىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالاتتى، بۇ بۆلۈم ئۈچ بابقا بۆلۈنگەن: (1) تاۋار؛ (2) پۇل ياكى ئاددىي ئوبوروت؛ (3) كاپىتال. لېكىن سىياسىي جەھەتتىن ئويلىشىپ 1-كىتابچىنىڭ ئاخىرقى بېكىتىلگەن نۇسخىسىغا يەنى «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن كىتابقا 3-باب كىرگۈزۈلمىگەنىدى. ماركس ھەققىي جەڭ مۇشۇ بابتىن باشلىنىدۇ، دەپ كۆرسەتكەن، ئۇ، ھۆكۈمەت تەرەپنىڭ مەتبۇئات تەكشۈرۈشى جەھەتتە ساقلىنىۋاتقان، ھۆكۈمران سىنىپلارنىڭ كۆڭلىگە ياقمايدىغان يازغۇچىلارغا ساقچىلار زىيانكەشلىك قىلىۋاتقان ۋە خىلمۇخىل سۇيىقەستلەر يۈز بېرىۋاتقان ئەھۋالدا شۇنىڭدەك كەڭ جامائەتچىلىك بۇ يېڭى ئەسەر بىلەن تېخى تونۇشمىغان ئەھۋال ئاستىدا، بۇ بابنى باشتىلا نەشر قىلىش مۇۋاپىق ئەمەس، دەپ ھېسابلىغان، «1-كىتابچە» ئۈچۈن ماركس تاۋار ھەققىدە مەخسۇس بىر باب يازغان ھەمدە 1857—1858-يىللىرىدىكى قولىيازمىنىڭ پۇل توغرىسىدىكى بىر بابىنى ئەستايىدىل ئۆزگەرتىپ چىققان.

«سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن 1-كىتابچە 1859-يىلى دۇنياغا كەلگەن. ماركس شۇنىڭدىن كېيىن ناھايىتى تېزلا 2-كىتابچىنى، يەنى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان 1857-يىللىرىدىكى قولىيازمىنىڭ ئاساسىي مەزمۇنىنى تەشكىل قىلغان كاپىتال ھەققىدىكى بابنى نەشر قىلىشنى پىلانلىغان. لېكىن ئاردىن ئۇزۇن ئۆتمەي، لۇئى بوناپارتنىڭ ياللانما پايلاقچىسى ك • فوگتنىڭ تۆھمەت خاراكتېرلىك ھۇجۇمىنى مەتبۇئاتتا پاش قىلىش ۋە باشقا جىددىي ئىشلارنى قىلىش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلغاچقا، تەتقىقات خىزمىتىنى توپتوغرا بىر يېرىم يىل توختىتىپ قويۇشقا مەجبۇر بولغان. 1861-يىل 8-ئايغا كەلگەندىلا، «2-كىتابچە»نى يېزىشقا كىرىشكەن. ئۇ 1862-يىل 12-ئاينىڭ 28-كۈنى ل • كۇگېلمانغا يازغان خېتىدە مۇنداق دېگەن: «ئىككىنچى قىسمى ئاخىرى پۈتتى، پاكىز كۆچۈرۈش ۋە باسمىغا بېرىشتىن ئىلگىرىكى تۈزىتىش كىرگۈزۈش ئىشلا قالدى. بۇ قىسمى تەخمىنەن



30 باسما تاۋاق چىقىدۇ. ئۇ 1-كىتابچىنىڭ داۋامى بولۇپ، «كاپىتال» دېگەن ماۋزۇ بىلەن ئايرىم نەشر قىلىنىدۇ، «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» پەقەت قوشۇمچە ماۋزۇ قىلىنىدۇ.» لېكىن، ئەمەلىيەتتە شۇ چاغدا، ئېنىقراق قىلىپ ئېيتقاندا، 1863-يىلنىڭ ئوتتۇرىلىرى ماركس يەنە بىر قولىيازمىنى تاماملىغان، ئۇنىڭ ھەجمى 1857—1858-يىللىرىدىكى قولىيازمىدىن خېلى چوڭ بولۇپ، جەمئىي 23 خاتىرە دەپتەر، تەخمىنەن 200 باسما تاۋاق چىقىدۇ. بۇنىڭ تەخمىنەن يېرىمى (6—18 خاتىرە دەپتەرلەر) دە ئىقتىسادشۇناسلىق تەلىماتىنىڭ تارىخى بايان قىلىنغان، «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى» دېگەن كىتاب نامى بىلەن نەشر قىلىنغان. باشقا خاتىرە دەپتەرلەردىكى مەزمۇن مەلۇم دەرىجىدە ئۈچ توملۇق «كاپىتال»دىكى مەسىلىلەرگە چېتىلغان. 1861—1863-يىللىرىدىكى بارلىق قولىيازما «كاپىتال»نىڭ ئىككىنچى ئورگىنالى دەپ قارالغان.

ماركس كېيىنكى يېزىقچىلىق جەريانىدا، ئۆزىنىڭ ئەسىرىنى ئۈچ بۆلەككە بۆلۈشنى قارار قىلغان. قولىيازمىنىڭ نەزەرىيە تارىخىغا ئائىت قىسمى تۆتىنچى ھالقىنى، يەنى ئاخىرقى ھالقىنى تەشكىل قىلىشى كېرەك ئىدى. ماركس 1866-يىل 10-ئاينىڭ 13-كۈنى كۇگېلمانغا يازغان خېتىدە «پۈتۈن ئەسەر تۆۋەندىكى بىرقانچە قىسىمغا بۆلۈنىدۇ: 1-قىسىم، كاپىتالنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى. 2-قىسىم، كاپىتالنىڭ ئوبوروت قىلىنىش جەريانى. 3-قىسىم، ئومۇمىي جەرياننىڭ ھەر خىل شەكىللىرى؛ 4-قىسىم، نەزەرىيە تارىخى» دېگەن. ماركس بۇ ئەسەرنى قىسىملارغا بۆلۈپ نەشر قىلدۇرماقچى بولغان ئىلگىرىكى پىلانىدىنمۇ ۋاز كېچىپ، ئالدى بىلەن ئۇنى ئاساسىي جەھەتتىن پۈتتۈرۈش، ئاندىن كېيىن نەشر قىلدۇرۇش قارارىغا كەلگەن.

شۇنداق قىلىپ، ماركس 1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازمىغا ئاساسەن، قولىيازمىدا تېخى تولۇق بايان قىلىنمىغانلىرى ئۈستىدە داۋاملىق كۈچ سەرپ قىلىشقا كىرىشكەن. ئۇ يېزا ئىگىلىكى، كرېدىت ۋە پۇل ئوبوروتى مەسىلىلىرى توغرىسىدىكى نۇرغۇنلىغان ئىقتىسادىي ۋە تېخنىكىۋى ئەسەرلەرنى تولۇقلاپ تەتقىق قىلغان، ستاتىستىكا ماتېرىياللىرى، پارلامېنت ھۆججەتلىرى، سانائەتتىكى بالىلار ئەمگىكى ۋە ئەنگلىيە پرولېتارلىرىنىڭ ئولتۇراقلىشىش ئەھۋالىغا دائىر ھۆكۈمەت مەلۇماتلىرى ۋەھاكازالارنى تەتقىق قىلغان. ماركس ئىككى يېرىم يىل (1863-يىل 8-ئايدىن 1865-يىلنىڭ ئاخىرىغىچە) ۋاقىت سەرپ قىلىپ، ھەجمى ناھايىتى چوڭ يېڭى قولىيازمىنى تاماملىغان، ئۈچ توملۇق نەزەرىيىۋى ئەسەر — «كاپىتال»نىڭ مۇكەممەل ئىشلەنگەن تۇنجى نۇسخىسى ئەنە شۇ. پۈتۈن ئەسەر تاماملانغاندىن (1866-يىل 1-ئاي) كېيىنلا، ماركس ئاندىن باسمىغا بېرىش ئالدىدىكى ئاخىرقى پەششىقلاش ئىشىغا كىرىشكەن. ئېنگېلسنىڭ تەكلىپىگە ئاساسەن ماركس پۈتۈن ئەسەرنى بىراقلا باستۇرماستىن، ئالدى بىلەن 1-تومنىلا باستۇرۇش قارارىغا كەلگەن. ماركس بۇ قېتىمقى ئاخىرقى پەششىقلاش ئىشىنى ئىنتايىن ئىنچىكىلىك بىلەن ئىشلىگەن، بۇ ئىش، ماھىيەتتە، پۈتۈن 1-تومنىڭ يېڭىباشتىن تۈزىتىلىشى بولغان. مۇكەممەل، تولۇق ۋە ئېنىق بايان قىلىش ئۈچۈن، ماركس «كاپىتال»

1 ـ تومنىڭ بېشىدا 1859 ـ يىلى نەشر قىلىنغان «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن 1 ـ كىتابچە ئىچىدىكى ئاساسلىق مەسىلىلەرنى قايتا قىسقىچە بايان قىلىپ ئۆتۈشنى لازىم تاپقان[1]. ھازىرقى نەشرىدە ئاشۇ مەسىلىلەر پۈتۈن 1 ـ بۆلۈم «تاۋار ۋە پۇل»نى تەشكىل قىلىدۇ.

«كاپىتال»نىڭ 1 ـ تومى نەشر قىلىنغان (1867 ـ يىل 9 ـ ئاي) دىن كېيىن، ماركس نېمىسچە ئىككىنچى نەشرىنى ۋە چەت ئەل تىلىدىكى تەرجىمىلىرىنى نەشرگە تەييارلاش ئۈچۈن داۋاملىق تۆردە 1 ـ تومغا تۈزىتىش قىلغان. ئۇ، ئىككىنچى نەشرىگە (1872 ـ يىل) نۇرغۇن تۈزىتىش كىرگۈزگەن، رۇسچە تــەرجىمىسىنى نەشر قىلىش ھەققىدە مۇھىم يولىيورۇق بەرگەن. رۇسچە تەرجىمىسى 1872 ـ يىلى پېتېربۇرگدا نەشر قىلىنغان، ئۇ «كاپىتال»نىڭ چەت ئەل تىلىدىكى تۇنجى تەرجىمىسى ئىدى. ماركس 1872—1875 ـ يىللىرى يەنە كىتابچىلارغا بۆلۈپ نەشر قىلىنغان فرانسۇزچە تەرجىمىسىنى خېلى زور دەرىجىدە پىششىقلىغان ۋە تەھرىرلىگەن.

يەنە بىر تەرەپتىن، «كاپىتال»نىڭ 1 ـ تومى نەشر قىلىنغاندىن كېيىن، ماركس باشقا توملارغا داۋاملىق تۈزىتىش قىلىپ، پۈتۈن ئەسەرنى تېزلىكتە پۈتتۈرۈشنى ئويلىغان. لېكىن ئۇ بۇنى ئورۇنلاپ بولالمىغان. ئۇنىڭ نۇرغۇن ۋاقتىنى خەلقئارا ئىشچىلار جەمئىيىتى باش ھەيئىتىنىڭ ھەر جەھەتتىكى پائالىيەتلىرى ئېلىپ كەتكەن. سالامەتلىكىنىڭ ياخشى بولمىغانلىقىمۇ ئۇنىڭ خىزمىتىنى بارغانسېرى كۆپلەپ ئاقسىتىپ قويغان. ماركسنىڭ يۈكسەك، ئىلمىي ئەستايىدىللىق روھى ۋە قىلچىمۇ بىپەرۋالىق قــىلمايدىغان پوزىتسىيىسى، ئۆز ـ ئۆزىنى قاتتىق تەنقىد قىلىشتىكى تەلەپچانلىقى—خۇددى ئېنگېلس ئېيتقاندەك، ماركس دەل ئاشۇنداق ئۆز ـ ئۆزىنى تەنقىد قىلىش روھى بىلەن «ئۆزىنىڭ ئىقتىسادشۇناسلىق جەھەتتىكى ئۇلۇغ كەشپىياتلىرىنى ئېلان قىلىشتىن ئىلگىرى ئەڭ مۇكەممەل دەرىجىگە يەتكۈزۈشكە ئىنتىلگەن»—ئۇنى ئۇ ياكى بۇ مەسىلىنى تەتقىق قىلغاندا ئۈزلۈكسىز ھالدا يېڭىشلاپ تەكشۈرۈپ تولۇقلاپ بېرىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلغانىدى. بۇ ئىجادىيەت خىزمىتى جەريانىدىمۇ نۇرغۇن يېڭى مەسىلىلەر يۈز بەرگەن.

«كاپىتال»نىڭ كېيىنكى ئىككى تومىنى ماركس ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئېنگېلس باسمىغا تەييارلىغان ۋە نەشر قىلدۇرغان. 2 ـ توم 1885 ـ يىلى، 3 ـ توم 1894 ـ يىلى نەشر قىلىنغان. شۇنداق قىلىپ ئېنگېلس ئىلمىي كوممۇنىزم خەزىنىسىگە بىباھا تۆھپە قوشقان. بۇنىڭدىن باشقا، ئېنگېلس يــەنە «كاپىتال» 1 ـ تومىنىڭ ئىنگلىزچە تەرجىمىسى (1887 ـ يىلى) نى تەھرىرلىگەن، «كاپىتال» 1 ـ تومىنىڭ نېمىسچە 3 ـ نەشرى (1883 ـ يىلى) ۋە 4 ـ نەشرى (1890 ـ يىلى) نى تەييارلىغان. ئېنگېلس «كاپىتال»نىڭ 1 ـ تومىنى 4 ـ نەشرىگە تەييارلاش ۋاقتىدا ماركسنىڭ يولىيورۇقىغا ئاساسەن، تېكىست ۋە بەت ئاستى ئىزاھلىرىنى ئاخىرقى قېتىم تەھرىرلەپ چىققان.

«كــاپىتال»نىڭ ئەڭ بالدۇرقى خەنزۇچە تەرجىمە نۇسخىسى 1930 ـ يىل 3 ـ ئايدا شاڭخەي كۈنلۈن كىتابخانىسى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان «كاپىتال»نىڭ 1 ـ توم 1 ـ كىتابچىسى بولۇپ، ئۇنى



چېــن چىشيۇ تەرجىمە قىلغان. «كاپىتال» 1 ـ تومىنىڭ خەنزۇچە تولۇق تەرجىمىسىنىڭ تۇنجى نۇسخىسىنى خۇ ۋېيلۇ، ۋاڭ سىخۇا بىرلىشىپ تەرجىمە قىلغان، دۇنيا داڭلىق ئەسەرلەر تەرجىمە نەشرىياتى نامىدىن 1936 ـ يىل 6 ـ ئايدا نەشر قىلىنغان. «كاپىتال» ئۈچ تومىنىڭ تولۇق تەرجىمە نــۇسخىسىنى گو دالى، ۋاڭ ياناەن تەرجىمە قىلغان، ئايرىم ـ ئايرىم ھالدا 1938 ـ يىل 8 ـ ئايدا ۋە 9 ـ ئايدا شاڭخەي كىتاب ئوقۇش ـ تۇرمۇش نەشرىياتى نەشر قىلغان.

بــۇ تــوم «مــاركــس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»نىڭ خەنزۇچە 1 ـ نەشرى 23 ـ تومى ئاساسىدا، «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»نىڭ 1991 ـ يىلى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى 2 ـ قىسمىنىڭ 10 ـ تومى يەنى 1890 ـ يىلى ئېنگېلس تەھرىرلەپ نەشر قىلدۇرغان نېمىسچە 4 ـ نەشرىگە ئاساسەن قايتىدىن تەھرىرلەنگەن. 4 ـ نەشرىگە ئىلگىرى «كاپىتال»نىڭ 1 ـ توم فرانسۇزچە نۇسخىسىنىڭ كىرىش سۆزى ۋە خاتىمىسى شۇنىڭدەك ئىنگلىزچە كىرىش سۆزى كىرگۈزۈلمىگەن، ھازىر ئادەتتىكى نەشرلىرىدە بۇ ئەسەرلەر بولغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، مۇشۇ تومغا كىرگۈزدۇق ھەمدە ئەسلىي تېكىستكە ئاساسەن قايتا تەھرىرلىدۇق. — 7.

2. «كاپىتال»نىڭ 1867 ـ يىلىدىكى نېمىسچە 1 ـ نەشرى 1 ـ توم 1 ـ بابىنىڭ تېمىسى «تاۋار ۋە پۇل» بولۇپ، ئۇنىڭدا «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1 ـ كىتابچىسىنىڭ 1859 ـ يىلى بېرلىن نەشرىدىكى مەزمۇنلار بايان قىلىنغان. ماركس 1866 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 13 ـ كۈنى ل • كۇگېلمانغا يازغان خېتىدە مۇشۇ بايانىنى قىلىشنىڭ سەۋەبىنى ئېيتىپ ئۆتكەن. كېيىن، «كاپىتال»نىڭ 1873 ـ يىلىدىكى نېمىسچە 2 ـ نەشرىگە تەييارلىق قىلىۋاتقاندا، ماركس ئۆزىنىڭ ئەسىرىگە تۈزىتىش كىرگۈزۈپ، ئۇنىڭ قۇرۇلمىسىنىمۇ خېلى زور دەرىــجــىدە ئۆزگەرتكەن. ئۇ ئىلگىرىكى 1 ـ بابىنى ۋە قوشۇمچىنى مۇستەقىل ئۈچ باب قىلىپ ئۆزگەرتكەن، بۇ ئۈچ باب مەزكۇر كىتابنىڭ 1 ـ بۆلۈمىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇ تۈزىتىشلەرنىڭ كونكرېت ئەھۋالى توغرىسىدا، «2 ـ نەشرىگە ئاخىرقى سۆز» (مۇشۇ تومنىڭ 20—21 ـ بېتى) گە قاراڭ. —7.

3. پــۇتــونــلــەي چــىقىرىۋېتىلگىنى «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1 ـ كىتابچىسىدىكى «تاۋار تەھلىلى توغرىسىدىكى تارىخ»، «پۇل ئۆلچەم بىرلىكى توغرىسىدىكى تەلىمات» ۋە «ئوبوروت ۋاستىسى ۋە پۇل توغرىسىدىكى تەلىمات»تىن ئىبارەت ئۈچ پاراگراف («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2 ـ نــەشــرى، 31 ـ توم، 445—447 ـ، 470—481 ـ، 552—582 ـ بــەتلەرگە قاراڭ). ماركس 1863—1865 ـ يىلى سىياسىي ئىقتىساد قوليازمىسىنى يېزىۋاتقاندا ئۆزىنىڭ دەسلەپكى ھەربىر باب نەزەرىيە قىسمىنىڭ كەينىگە نەزەرىيە تارىخى قوشماقچى بولغان پىلانىدىن ۋاز كېچىپ، نەزەرىيە تارىخىنى «كاپىتال»نىڭ 4 ـ قىسمىدا بايان قىلىشنى پىلانلىغان، بۇ قىسمى كېيىن «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى» دېگەن نام بىلەن كىتاب بولۇپ ئېلان قىلىندى. —7.

4. بۇ يەردە ف • لاسساللىڭ «باستىيا-شۇلتسې-دېلىچ ئەپەندى، ئىقتىسادچى جۇلىيان، ياكى كاپىتال ۋە ئەمگەك» دېگەن كىتابىنىڭ 3-بابى «ئالماشتۇرۇش، قىممەت ۋە ئەركىن رىقابەت» كۆزدە تۇتۇلىدۇ (مۇشۇ كىتابنىڭ 1864-يىل بېرلىن نەشرىنىڭ 120—158-بەتلىرىگە قاراڭ)، لاسسال ئۇنىڭ 149-بېتىدە ماركسنىڭ 1859-يىلىدىكى «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن كىتابىنى كۆرۈپ بېقىشنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن.

لاسساللىڭ كۆچۈرگەنلىكى توغرىسىدا، ماركسنىڭ 1864-يىل 6-ئاينىڭ 3-كۈنى ئېنگېلسقا ۋە 1866-يىل 10-ئاينىڭ 13-كۈنى ل • كۇگېلمانغا يازغان خېتىگە قاراڭ. —8.

5. ئىسمىلا ئالماشتۇرۇلسا، بۇ ئىش دەل جانابىڭىزغا ئېيتىلغان بولىدۇ (Mutato nomine de te fabula narratur)، بۇ سۆز هوراتسىينىڭ «ھەجۋىي شېئىرلار» 1-توپلام 1-شېئىردىن ئېلىنغان. —9، 502.

6. ئەنگلىيە ئەمەلىي سوتسىئولوگىيە ستاتىستىكىسىنى گېرمانىيىدىن خېلى بالدۇر قوللانغان. 1662-يىلى لوندون شەھىرىدىكى ئەمەلدار ج • گرانت تۇنجى بولۇپ ھېسابلاشنى نوپۇس ستاتىستىكىسىدا كونكرېت قوللانغان. لېكىن سىياسىي ئارىفمېتىكا (ستاتىستىكا) نىڭ ھەقىقىي ئىجادىيەتچىسى ۋ • پېتتى بولۇپ، ئۇ 1676-يىلى يازغان «سىياسىي ئارىفمېتىكا» دېگەن ئەسىرىدە ئىجتىمائىي ئىقتىسادقا دائىر مەسىلىلەرنى ئارىفمېتىكىلىق ئۇسۇل بىلەن تەھلىل قىلغان. —10.

7. **ئامېرىكا مۇستەقىللىق ئۇرۇشى** يەنى 1775—1783-يىللىرىدىكى شىمالىي ئامېرىكا مۇستەقىللىق ئۇرۇشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ، بۇ ئەنگلىيىنىڭ شىمالىي ئامېرىكىدىكى 13 مۇستەملىكىسى ئەنگلىيە ھۆكۈمرانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاپ، مۇستەقىللىقنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا قىلغان ئۇرۇش. يەتتە يىللىق ئۇرۇشتىن كېيىن، ئەنگلىيە شىمالىي ئامېرىكىدىكى مۇستەملىكىلەرگە بولغان زۇلۇم ۋە ئېكسپىلاتاتسىيىنى كۈچەيتىپ، شۇ جايدىكى يېڭى گۈللەنگەن بۇرژۇئازىيە ۋە خەلق ئاممىسىنىڭ قارشىلىقىنى قوزغىغان. شىمالىي ئامېرىكا مۇستەملىكىلىرى ۋەكىللىرى 1774-يىلى 1-نۆۋەتلىك قۇرۇلتاي چاقىرىپ، ئەنگلىيە پادىشاھلىقىغا سۇنىدىغان مۇراجىئەتنامە بىلەن ئەنگلىيە ماللىرىنى بايقۇت قىلىدىغان قانۇن لايىھىسىنى ماقۇللىغان. ئۇرۇش 1775-يىل 4-ئاينىڭ 19-كۈنى لېكسىڭتوندا پارتلىغان، 5-ئاينىڭ 10-كۈنى فىلادېلفىيىدە چاقىرىلغان 2-نۆۋەتلىك قۇرۇلتاي يىغىنىدا قۇرۇلتاي ئارمىيىسى تەشكىللەش قارار قىلىنىپ، ۋاشىنگتون باش قوماندانلىققا تەيىنلەنگەن. 1776-يىل 7-ئاينىڭ 4-كۈنى، ئەنگلىيىگە قارشى ئېلىپ بېرىلىۋاتقان ئۇرۇش داۋامىدا چاقىرىلغان قۇرۇلتاي يىغىنىدا «مۇستەقىللىق خىتابنامىسى»



ماقۇللىنىپ، ئامېرىكا قوشما شتاتلىرىنىڭ قۇرۇلغانلىقى جاكارلانغان. 1781-يىل 9-ئايدا ئەنگلىيە ئارمىيىسىنىڭ ئاساسلىق قوشۇنى يورك بازىرىدا تارمار قىلىنىپ، كېلىشىم تۈزۈشكە مەجبۇر بولغان، ئاخىر 1783-يىل 9-ئايدا ئۇرۇش قىلغان ئىككى تەرەپ پارىژ سۈلھە كېلىشىمگە ئىمزا قويغان. كېلىشىمدە ئەنگلىيە ئامېرىكىنىڭ مۇستەقىللىقىنى رەسمىي ئېتىراپ قىلغان، غەلىبە قازانغان شىمالىي ئامېرىكا خەلقى ئامېرىكا قىتئەسىدە تۇنجى بۇرژۇئا جۇمھۇرىيىتىنى قۇرغان. —11.

8. **ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى** يەنى 1861—1865-يىللىرىدىكى ئامېرىكىنىڭ ئىچكى ئۇرۇشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. 19-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىدىكى ئېكىنزارلىق خوجايىنلىرى يولغا قويىۋاتقان قۇللۇق تۈزۈم بىلەن شىمالدىكى بۇرژۇئازىيە يولغا قويىۋاتقان ياللانما ئەمگەك تۈزۈمى ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت بارغانسېرى كەسكىنلەشكەن. 1860-يىل 11-ئايدا، قۇللۇق تۈزۈمنى چەكلەشنى تەشەببۇس قىلىدىغان جۇمھۇرىيەتچىلەر پارتىيىسىنىڭ نامزاتى لىنكولن زۇڭتۇڭ بولۇپ سايلىنىپ، ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىدىكى قۇلدارلار **قۇللۇق تۈزۈمنى قوغداش يۈزىسىدىن ئىسيان كۆتۈرگەن**. 1861-يىل 2-ئايدا، ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ مۇستەقىللىق ئېلان قىلغان جەنۇبتىكى 11 شتات مونتگومېرى يىغىنىدا ئامېرىكا **جەنۇب ئىتتىپاقىنى** قۇرۇپ، دۆلەتنى ئاشكارا پارچىلىغان ھەمدە شۇ يىلى 4-ئاينىڭ 12-كۈنى سۇمتېر قەلئەسى (جەنۇبىي كارولىنا شتاتىدا) نى توپقا تۇتۇپ، ئىچكى ئۇرۇش قوزغىغان. 1865-يىل 4-ئايدا، جەنۇب ئىتتىپاقىنىڭ پايتەختى رىچموند ئىشغال قىلىنىپ، جەنۇب ئىتتىپاقىنىڭ بىرلەشمە ئارمىيىسى تەسلىم بولۇپ، ئۇرۇش ئاخىرلاشقان. شىمالدىكى شتاتلار جەنۇب-شىمال ئۇرۇشىدا غەلىبە قىلىپ، دۆلەتنىڭ بىرلىكىنى قوغداپ قالغان ھەمدە كاپىتالىزمنىڭ جۇش ئۇرۇپ راۋاجلىنىشى ئۈچۈن توسالغۇلارنى سۈپۈرۈپ تاشلىغان. —11، 15، 313، 359، 482، 538، 568، 674، 743، 797، 808، 849، 998، 1063، 1338، 1410.

9. **ئالىي چېركاۋ مەزھىپى**—ئەنگلىيە دۆلەت چېركاۋىدىكى بىر مەزھەپ، 19-ئەسىردە بارلىققا كەلگەن، ئۇنىڭ ئېتىقادچىلىرىنىڭ كۆپى يەر ئاقسۆڭەكلىرى ۋە پۇل مۇئامىلە ئاقسۆڭەكلىرى. ئۇ قەدىمكى ھەشەمەتلىك مۇراسىملارنى ساقلاپ قېلىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ، كاتولىك دىنى بىلەن بولغان ئەنئەنىۋى باغلىنىشنى تەكىتلەيدۇ. ئەنگلىيە دۆلەت چېركاۋىدا ئالىي چېركاۋ بىلەن قارىمۇقارشى بولغان يەنە بىر مەزھەپ—تۆۋەن چېركاۋ مەزھىپى (ئىزاھ 448گە قاراڭ) بار، ئۇنىڭ ھىمايىچىلىرى ئاساسلىقى بۇرژۇئازىيە ۋە تۆۋەن قاتلام پوپلار بولۇپ، يېڭى دىن تۈسىنى ئالغان. —15، 1139، 1196.

10. **39 قائىدە**—ئەنگلىيە دۆلەت چېركاۋىنىڭ ئېتىقاد پروگراممىسى. ئايال پادىشاھ ئېلىزابېت I نىڭ رىياسەتچىلىكىدە تۈزۈلگەن. 1562-يىلى ئايال پادىشاھ كېلەنمو تەييارلىغان 42 ماددىلىق كۆپىيىنى

تەكشۈرۈپ تەستىقلىغان، كېيىن 39 ماددىغا قىسقارتىلغان. 1563-يىلدىن باشلاپ، بارلىق روھانىيلار خىزمەتكە چۈشكەندە چوقۇم مۇشۇ قائىدىلەرگە ئەمەل قىلىمەن، دەپ قەسەم بېرىدىغان بولغان، 1571-يىلى ئەنگلىيە دۆلەت چېركاۋى قانۇن لايىھىسى ماقۇللاپ، بۇ 39 قائىدە ئەنگلىيە دۆلەت چېركاۋىنىڭ رەسمىي قائىدىسى بولۇپ قالغان. —15.

11. **كۆك تاشلىق كىتاب**— (Blue Books) ئەنگلىيە پارلامېنتى ياكى ھۆكۈمىتىنىڭ شۇنىڭدەك ھۆكۈمەتنىڭ پارلامېنتقا سۇنغان ھۆججەت ياكى دوكلاتلىرىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى. ئۇنىڭ مۇقاۋىسى كۆك تاشلىق بولغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق ئاتالغان، ئەنگلىيە 17-ئەسىردىن باشلاپ كۆك تاشلىق كىتاب ئېلان قىلىشقا باشلىغان، ئۇ ئەنگلىيىنىڭ ئىقتىسادىي تارىخى ۋە دىپلوماتىيە تارىخىنى تەتقىق قىلىشتىكى ئاساسلىق ھۆكۈمەت ماتېرىيالى ھېسابلىنىدۇ. —15، 43، 477، 922.

12. ماركس ئۆزىنىڭ پىلانىنى ئورۇندىيالمىغان. ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن، «كاپىتال»نىڭ 2- ۋە 3-قىسمى ئۇنىڭ ئاساسلىق ئەسىرى سۈپىتىدە 2-توم ۋە 3-توم قىلىنىپ، ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ 1885-يىلى ۋە 1894-يىلى ئېنگېلس تەرىپىدىن تەھرىرلىنىپ نەشر قىلىنغان. ئېنگېلس «كاپىتال» نىڭ 4-تومىنى نەشر قىلالمىغان. —16، 661.

13. **«يولۇڭغا مېڭىۋەر، خەقلەر نېمە دېسە دەۋەرسۇن!»**

(Segui il tuo corso, e lascia dir le genti!) دانتېنىڭ «ئىلاھ كومېدىيە» دېگەن ئەسىرىدىكى «مەھشەرگاھ قىسمى» 5-ناخشىسىنىڭ بىر جۈملىسىگە (Vien dietro a me, e lascia dir le genti!) تەقلىد قىلىنغان. —16.

14. «كاپىتال» 1-تومىنىڭ فرانسۇزچە نەشرى توققۇز توپلام (44 كىتابچە) غا بۆلۈنۈپ 1872-يىلدىن 1875-يىلغىچە نەشر قىلىنىپ تارقىتىلغان. 1872-يىل 2-ئاينىڭ باشلىرىدا، ج • روي فرانسۇزچە نەشرىنىڭ تەرجىمىسىنى ئىشلەشكە باشلىغان. شۇنداق قىلىپ، ئۇ 1871-يىل 12-ئاينىڭ ئاخىرىدىن باشلاپ، ماركستىن نېمىسچە 2-نەشرىنىڭ قولىيازمىسىنى تاپشۇرۇۋالغان. 1872-يىل 2-ئايدا، ماركس فرانسۇزچە تەرجىمىسىنى تەھرىرلەشكە باشلىغان؛ 5-ئايدا، ئۇ باش قىسمىدىن نەچچە تاۋاقنى تاپشۇرۇۋالغان. شۇ يىلى، ماركس تۈرلۈك خىزمەتلەر بىلەن شۇغۇللىنىش بىلەن بىرگە، «كاپىتال» نىڭ فرانسۇزچە نەشرى بىلەنمۇ ھەپىلىشىپ كەتكەن. ئۇ نېمىسچە 2-نەشرىنىڭ «ئاخىرقى سۆز»



نى يېزىشتىن ئىلگىرى، فرانسۇزچىسىنىڭ 1-توپلىمى دۇنياغا كېلىپ، 2-توپلىمى 1873-يىل 2-ئاينىڭ بېشىدا نەشردىن چىققان. «كاپىتال» 1-تومىنىڭ فرانسۇزچە نەشرىنىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسى «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 43-تومغا كىرگۈزۈلگەن. —18، 34، 39.

15. **پرۇسسىيە-فرانسىيە ئۇرۇشى** —1870—1871-يىللىرى فرانسىيە بىلەن پرۇسسىيە ياۋروپا قۇرۇقلۇقىنىڭ زومىگەرلىك ھوقۇقىنى تالىشىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان ئۇرۇش. فرانسىيە گېرمانىيىنىڭ بىرلىككە كېلىشىنى چەكلەش ھەمدە رېين دەرياسىنىڭ سول ۋادىسىنى تارتىۋېلىش ئۈچۈن، 1870-يىل 7-ئاينىڭ 19-كۈنى پرۇسسىيىگە ئۇرۇش ئېلان قىلغان. ئۇرۇشتا، فرانسىيە ئارمىيىسى ئارقا-ئارقىدىن مەغلۇپ بولغان. 1870-يىل 9-ئاينىڭ 2-كۈنى ناپالېئون Ⅲ سىداندا تەسلىم بولغاندىن كېيىن، فرانسىيە Ⅱ ئىمپېرىيىسى بىتچىت بولغان؛ پرۇسسىيە ئارمىيىسى توختىماي ئىلگىرىلەپ فرانسىيىنىڭ نۇرغۇن زېمىنىنى بېسىۋالغاندىن كېيىن، پارىژ پرولېتارىياتى قوزغىلاڭ كۆتۈرۈپ، ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىپ، پارىژ كوممۇنىسىنى قۇرغان. فرانسىيە بۇرژۇئازىيە ھۆكۈمىتى پرۇسسىيىنىڭ ياردىمىدە كوممۇنىنى باستۇرغان. 1871-يىل 5-ئاينىڭ 10-كۈنى ئىككى تەرەپ فرانكفورت سۈلھ كېلىشىمىنى ئىمزالىغان، پرۇسسىيە ئالساس-لوررايىنغا ۋە 5 مىليارد فرانك تۆلەم پۇلغا ئېرىشكەن، پرۇسسىيە-فرانسىيە ئۇرۇشى ئارقىلىق، پرۇسسىيە گېرمانىيىنى بىرلىككە كەلتۈرۈش ئىشىنى تاماملاپ، گېرمانىيە ئىمپېرىيىسىنى قۇرغان. —19.

16. س • مايېر «ۋېيىنادىكى ئىجتىمائىي مەسىلىلەر. بىر ‹ئىش بەرگۈچى›نىڭ ئەسىرى»، 1871-يىل ۋېيىنا نەشرى. —19.

17. بۇ ئاخىرقى سۆزنىڭ باش تۆت ئابزاسى «كاپىتال» 1-تومىنىڭ نېمىسچە 3-نەشرى (1883-يىل) ۋە 4-نەشرى (1890-يىل) دە چىقىرىۋېتىلگەن. —19.

18. **ئوردىشۇناسلىق**—گېرمانىيىنىڭ 16—18-ئەسىرلەردىكى مەمۇرىيەت، مالىيە، ئىقتىساد ۋە باشقا پەنلەردىن تەركىب تاپقان بىر پۈتۈن دەرسلىكى بولۇپ، ئەينى چاغدىكى گېرمانىيە بيۇروكرات نامزاتلىرى ئۆتۈش شەرت بولغان تەلىم-تەربىيە دەرسى ئىدى. ئۇ نۇرغۇنلىغان ياۋروپا ئەللىرىنىڭ ئوتتۇرا ئەسىردىكى ئالىي مەكتەپلىرىدە، شۇنىڭدەك كېيىنكى چاغلاردىكى بۇرژۇئا ئالىي مەكتەپلىرىدە ئۆتۈلەتتى. —20.

19. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم 455-بەتكە قاراڭ. —21.

20. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 14-خاتىرە دەپتەر، 782—850a-بەتلەر، يەنى «رىكاردو ئېقىمىنىڭ يىمىرىلىشى»دىكى «(1) ل • ترونس»، «(2) جامېس مىل»، «(3) ئۇرۇش توغرىسىدىكى ئەسەر»، «(4) ماك كوللوخ»تىن ئىبارەت تۆت پاراگرافقا قاراڭ. —21.

21. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 14-خاتىرە دەپتەر، 852—890-بەتلەر، يەنى «رىكاردو نەزەرىيىسى ئاساسىدا سىياسىي ئىقتىساد پرولېتارىيات ئەكسىيەتچىلىرىگە قارشى تۇرايلى»دىكى «(1) كىتابچە ‹پۇقرالار نامراتلىقىنىڭ سەۋەبى ۋە ئۇنى ھەل قىلىش چارىسى›»، «(2) رەۋېنستون»، «(3) خودسكىن»دىن ئىبارەت ئۈچ پاراگراف شۇنىڭدەك 18-خاتىرە دەپتەرنىڭ 1084—1086-بەتلىرىگە قاراڭ. - 21.

22. **مۇقەددەس ئىتتىپاق**—ياۋروپا مۇستەبىت پادىشاھلىرىنىڭ ياۋروپا ھەرقايسى ئەللىرىدىكى تەرەققىيپەرۋەر ھەرىكەتلەرنى باستۇرىدىغان ۋە فېئودال پادىشاھلىق تۈزۈمىنى ساقلاپ قالىدىغان ئەكسىلئىنقىلابىي ئىتتىپاق. مەزكۇر ئىتتىپاق ناپولېئون I ئۈستىدىن غەلبە قىلغاندىن كېيىن، چار روسىيە پادىشاھى ئالېكساندىر I ۋە ئاۋسترىيە باش ۋەزىرى مېتېرنىكنىڭ تەشەببۇسى بىلەن 1815-يىل 9-ئاينىڭ 26-كۈنى پارىژدا قۇرۇلغان، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، مۇقەددەس ئىتتىپاق كېلىشىمى ئىمزالانغان. ياۋروپادىكى پادىشاھلىق دۆلەتلىرىنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك مۇشۇ ئىتتىپاققا قاتناشقان. بۇ دۆلەتلەرنىڭ پادىشاھلىقى ۋېينا يىغىنىدا بېكىتىۋاشتىن ئايرىلغان چېگرىنى ساقلاپ قېلىش ۋە ھەرقايسى دۆلەتلەردىكى ئىنقىلابنى باستۇرۇش ئۈچۈن ئىقتىساد، ھەربىي ۋە باشقا جەھەتلەردە بىر-بىرىگە ياردەم بېرىش مەجبۇرىيىتىنى ئۈستىگە ئالغان. مۇقەددەس ئىتتىپاق ياۋروپا ھەرقايسى ئەللىرىنىڭ بۇرژۇئا ئىنقىلابى ۋە مىللىي ئازادلىق ھەرىكەتلىرىنى باستۇرۇش ئۈچۈن، ئايرىم-ئايرىم نەچچە قېتىم يىغىن ئاچقان. ياۋروپا ھەرقايسى ئەللەر ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت ۋە مىللىي ئىنقىلابىي ھەرىكەتلەرنىڭ تەرەققىي قىلىشى بىلەن، 1830-يىلىدىكى فرانسىيە ئىيۇل ئىنقىلابىدىن كېيىن مۇقەددەس ئىتتىپاق ئەمەلىيەتتە پارچىلىنىپ كەتكەن. —22.

23. **ئاشلىق قانۇنى**—ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى چوڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداش ئۈچۈن 1815-يىلىدىن باشلاپ يولغا قويغان پەرمان، ئۇنىڭ مەقسىتى چەت ئەلدىن ئاشلىق كىرگۈزۈشنى چەكلەش ياكى مەنئى قىلىش. ئاشلىق قانۇنىدا ئەنگلىيىنىڭ ئۆز ئاشلىقىنىڭ باھاسى بىر كۋارتېر



ئاشلىق 80 شىللىڭدىن تۆۋەن بولغاندا، ئاشلىق كىرگۈزۈش چەكلىنىدۇ، دەپ بەلگىلەنگەن. 1822-يىلى بۇ قانۇنغا بەزى تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن، 1828-يىلى سىيرىلما نىسبەت يولغا قويۇلغان يەنى دۆلەت ئىچى بازىرىدا ئاشلىقنىڭ باھاسى چۈشكەندە، ئاشلىق ئىمپورت بېجىنى ئۆستۈرۈش، ئەكسىچە ئەنگلىيىنىڭ ئاشلىق باھاسى ئۆسكەندە، ئاشلىق ئىمپورت بېجىنى چۈشۈرۈش يولى تۇتۇلغان. ئاشلىق قانۇنىنىڭ يولغا قويۇلۇشى نامرات قاتلامدىكىلەرنىڭ تۇرمۇشىغا ئېغىر تەسىر كۆرسەتكەن، شۇنىڭ بىلەن بىرگە، سانائەت بۇرژۇئازىيىسىگىمۇ پايدىسىز بولغان، چۈنكى ئۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈۋېتىپ، ئىچكى سودىنىڭ تەرەققىياتىغا توسقۇن بولغان. ئاشلىق قانۇنى سانائەت بۇرژۇئازىيىسى بىلەن يەر ئاقسۆڭەكلىرى ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەشنى كەلتۈرۈپ چىقارغان. بۇ كۈرەش مانچېستېردىكى زاۋۇت ئىگىلىرى ر • كوبدېن بىلەن ج • برايت 1838-يىلى قۇرغان ئاشلىق قانۇنىغا قارشى ئىتتىپاقنىڭ رەھبەرلىكىدە، ئەركىن سودا شوئارى ئاستىدا ئېلىپ بېرىلغان. 1846-يىلى 6-ئايدا ئەنگلىيە پارلامېنتى ئاشلىق قانۇنىنى بىكار قىلىش لايىھىسىنى ماقۇللىغان. —22، 533، 1245.

24. **ئاشلىق قانۇنىغا قارشى ئىتتىپاق**—ئەنگلىيە سانائەت بۇرژۇئازىيىسىنىڭ تەشكىلاتى بولۇپ، 1838-يىلى مانچېستېردىكى زاۋۇت ئىگىلىرى ر • كوبدېن بىلەن ج • برايت قۇرغان. ئاشلىق قانۇنى ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى چەت ئەلدىن ئاشلىق كىرگۈزۈشنى چەكلەش ۋە مەنئى قىلىشنى مەقسەت قىلىپ، چوڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداش يۈزىسىدىن 1815-يىلىدىن باشلاپ يولغا قويغان پەرمان. ئىتتىپاق سودىدا پۈتۈنلەي ئەركىن بولۇشنى، ئاشلىق قانۇنىنى بىكار قىلىشنى تەلەپ قىلغان، ئۇنىڭ مەقسىتى دۆلەت ئىچىدىكى ئاشلىقنىڭ باھاسىنى تۆۋەنلىتىش ئارقىلىق، ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىش، يەر ئاقسۆڭەكلىرىنىڭ ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي ئورنىنى ئاجىزلىتىش ئىدى. ئىتتىپاق چوڭ يومېشچىكلارغا قارشى كۈرەشتە ئىشچىلار بىلەن سانائەت ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئەتى بىر، دەپ جاكارلىغان. لېكىن دەل شۇ چاغدا ئەنگلىيىدىكى ئىلغار ئىشچىلار مۇستەقىل، سىياسىي خاراكتېرلىك ئىشچىلار ھەرىكىتى (نىزامنامىچىلەر ھەرىكىتى) نى قانات يايدۇرۇۋاتقان. 1846-يىلى ئاشلىق قانۇنى بىكار قىلىنغاندىن كېيىن، ئىتتىپاقمۇ تارقىتىلغانلىقىنى جاكارلىغان، ئەمەلىيەتتە ئىتتىپاقنىڭ بەزى شۆبىلىرى تا 1849-يىلىغا قەدەر ساقلىنىپ قالغان. —23.

25. بۇ باش ۋەزىر ر • پېل 1842- ۋە 1844-يىلى يولغا قويغان مالىيە ئىسلاھاتىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇ بارلىق ئېكسپورت بېجى شۇنىڭدەك خام ئەشيا ۋە يېرىم پىششىقلانغان مەھسۇلاتلاردىن ئېلىنىدىغان تاموژنا بېجىنى بىكار قىلغان ياكى كېمەيتكەن. دۆلەت مالىيە كىرىمىنىڭ كېمىيىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن كىرىم بېجىنى يولغا قويغان. كېيىن 1853-يىلى، خام ئەشيا ۋە يېرىم پىششىقلانغان مەھسۇلاتلاردىن

ئېلىنىدىغان بارلىق تاموژنا بېجى بىكار قىلىنغان. —23.

26. ج . س . مىل ۋەكىللىكىدىكى ئارىلاشمىچىلىقنىڭ بارلىققا كېلىشى توغرىسىدا ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما»، 7-خاتىرە دەپتىرىنىڭ 318—331-بەتلىرى بىلەن 8-خاتىرە دەپتەرنىڭ 332—345-بەتلىرىگە قاراڭ. —23.

27. ماركس بۇ يەردە ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ 1859-يىلى نەشر قىلىنغان ئەسىرى «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ 1-كىتابچىسىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئەسەرنىڭ نەشر قىلىنغانلىقى توغرىسىدا بەزى گېرمانىيە گېزىتلىرىدىلا قىسقا خەۋەر بېرىلگەن. —25.

28. بۇ يەردە ج . دىسگېننىڭ ماقالىسى «كارل ماركس ‹كاپىتال . سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى› 1867-يىل ھامبۇرگ نەشرى» كۆزدە تۇتۇلىدۇ، بۇ ماقالە 1868-يىلى «دېموكراتىيە» ھەپتىلىك گېزىتىنىڭ 31-، 34-، 35- ۋە 36-سانلىرىغا بېسىلغان. 1869—1876-يىللىرى بۇ گېزىت «خەلق دۆلىتى گېزىتى» دېگەن يېڭى نام بىلەن چىقىرىلغان. 1870-يىلىنىڭ باشلىرىدىن تارتىپ 1872-يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە، «خەلق دۆلىتى گېزىتى» دىسگېننىڭ تۆۋەندىكى ماقالىلىرىنى باسقان: «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق مەسىلىسى» (1870-يىلى 1-، 2-، 24-، 25- ۋە 26-سانلىرى)؛ «ئىجتىمائىي دېموكراتىك دىن» (1870-يىلى 65-، 66- ۋە 67-سانلىرى، 1871-يىلى 37-، 38-، 62- ۋە 63-سانلىرى)؛ «ھېنرىش . ف . جېبېلغا يازغان ئوچۇق خەت» (1872-يىلى 31-سانىغا)؛ «بۇرژۇئا جەمئىيەت» (1872-يىلى 75- ۋە 77-سانلىرىغا بېسىلغان». —25.

29. بۇ يەردە 1867—1883-يىللىرى پارىژدا نەشر قىلىنغان ژۇرنال «دەلىل پەلسەپىسى . ئوبزور» كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ژۇرنالنىڭ 1868-يىل 11—12-ئايلىرىدىكى 3-سانىدا «كاپىتال»نىڭ 1-تومى ئۈستىدە ئاپتورى دەلىلچى پەيلاسوپ ئا . كونتىنىڭ مۇرىدى ئې . ۋ . دېلوبېرتىنىڭ قىسقا ئوبزورى ئېلان قىلىنغان. —26.

30. ن . زىبېر «رىكاردونىڭ قىممەت ۋە كاپىتال نەزەرىيىسىنىڭ ئەڭ يېڭى قوشۇمچىسى ۋە شەرھىسى»، 1871-يىل كىيېۋ نەشرى، 170-بەت. —27.

ماركس 1872-يىل 12-ئاينىڭ 12-كۈنى ن . ف . دانىئېلسونغا يازغان خېتىدە زىبېرنىڭ بۇ كىتابىنى بەك كۆرگۈسى بارلىقىنى ئېيتقان، 1873-يىل 1-ئاينىڭ 18-كۈنى دانىئېلسونغا يازغان خېتىدە بۇ كىتابنى تاپشۇرۇۋالغانلىقىنى تىلغا ئالغان. —27.



31. بۇ يەردە جۇلىس فائۇخېر «مىللىي ئىگىلىك ۋە مەدەنىيەت تارىخى پەسىللىك ژۇرنىلى» (بېرلىن)1868-يىل (5-يىللىق توپلىمى)، 20-توپلىمىنىڭ 216-بېتىدە ئېلان قىلغان ۋە ئې . ك . ديۇرىڭ «زامانىۋى بىلىم ھەققىدە قوشۇمچە ماتېرىيال» (خىلدبۇرگخاۋزېن) 1867-يىل 3-توپلام، 3-قىسمىنىڭ 182-بېتىگە بېسىلغان «كاپىتال» توغرىسىدىكى قىسقا ئوبزورلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. —27.

32. بۇ يەردە ئى . ئى . كائۇفمان يازغان «كارل ماركسنىڭ سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدىگە بولغان قاراش» دېگەن ماقالە كۆزدە تۇتۇلىدۇ. —27.

33. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 412—414-بەتلىرىگە قاراڭ. —28.

34. ماركس 1868-يىل 3-ئاينىڭ 6-كۈنى ل . كۇگېلمانغا يازغان خېتىدىمۇ ئۆزىنىڭ دىئالېكتىكىلىق ئۇسۇلىنىڭ گېگېلنىڭكىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى ئېيتقان. —31.

35. بۇ يەردە گېرمانىيىنىڭ بۇرژۇئا پەيلاسوپلىرى ل . بۇشنېر، ئا . ۋ . لانگې، ئې . ك . ديۇرىڭ، گ . ت . فېشنېر قاتارلىق كىشىلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ. —31.

36. گ . ۋ . ف . گېگېلنىڭ «پەلسەپە قامۇسى پروگراممىسى»نىڭ 1-قىسمى «لوگىكا ئىلمى»، 1840-يىل بېرلىن نەشرى، 19-بېتىگە («گېگېل ئەسەرلىرى»، 6-توم) قاراڭ. —31.

37. قولىيازما شەكلىدە ساقلىنىپ قالغان 2-تومدا كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى (2-كىتابچە) ۋە ئومۇمىي جەريانىنىڭ ھەر خىل شەكىللىرى (3-كىتابچە)نى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى كېرەك ئىدى، مۇشۇ تومنىڭ خەنزۇچە 16-بېتىگە قاراڭ. —39.

38. بۇ يەردە ماركس ئۆزى ئىشلەتكەن «كاپىتال» نېمىسچە 2-نەشرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ماركسنىڭ بۇ كىتابقا تۈزىتىش كىرگۈزگەنلىكى توغرىسىدا «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1989-يىلى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى 2-قىسىم، 8-توم «غەيرىي تېكىست جەدۋىلى»نىڭ 854—945-بەتلىرىگە قاراڭ. —40.

39. «ئىش بەرگۈچى» ۋە «ئىش ئالغۇچى» دېگەن ئاتالغۇلار 1870—1882-يىللىرى، ئا. ئې. ف. شكافۇ، ك. ستراۋبۇگېر، ف. بېس، س. مايېر، ھ. ۋ. سېبېل، ل. برېنتانو، ئا. ھېلد، ۋ. بومبېرت، گولتز بارون، ئا. ۋاگنېر، م. ۋېرسې، ج. پرىنز-سمىت ۋە ك. ۋاركلار ئىشلەتكەن، «1870-يىل 6-ئايدا ئېچىلغان بون ئىشچىلار مەسلىسى يىغىنى خاتىرىسى» (1870-يىل بېرلىن نەشرى، تۈزگۈچى كومىتېت كاتىپى ل. ناگىر) دېگەن كىتابنىڭ 1—3-بەتلىرىدىمۇ ئىشلىتىلگەن. بۇ ئىككى ئاتالغۇ ئايرىم-ئايرىم كاپىتالىست بىلەن ياللانغان ئىشچىلارغا ئىشلىتىلگەن. 1867-يىلىدىن ئىلگىرى، ماركس ئۆزى قالدۇرغان «كاپىتال» 1-توم قوليازمىسىنىڭ «ئالتىنچى باب. بىۋاستە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسى» 139-ئىزاھاتتا مۇنداق يازغان: «ھازىر نېمىسچىدا، كاپىتالىست يەنى ئىش ئالغۇچى نەرسىنىڭ ئادەملەشتۈرۈلۈپ ئاتىلىشى [ Arbeitsgeberئىش بەرگۈچى]، ئەمگەك چىقارغۇچى ئەمەلىي ئىشچى Arbeitsnehmer [ ئىش ئالغۇچى] دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ.» —41.

40. «يېڭى 2/3» — 17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىن 19-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە بولغان ئارىلىقتا، گېرمانىيە بەگلىكلىرىدە ئوبوروت قىلىنغان بىر خىل كۈمۈش پۇل بولۇپ، قىممىتى 2/3 تالېرغا تەڭ كېلىدۇ. —41.

41. «كاپىتال» نېمىسچە 2-نەشرىنىڭ كىرىش سۆزى ئاخىرقى سۆز قاتارىدا ئېلان قىلىنغان، مۇشۇ تومنىڭ 17—33-بەتلىرىگە قاراڭ. بىر تەرەپلىمە قارايدىغان، بىلىمسىز ۋە ئېتىقادسىز يازغۇچىلار توغرىسىدا، مۇشۇ تومنىڭ 32-بېتىگە قاراڭ. —43.

42. «كاپىتال»نىڭ 2-تومى 1885-يىل 7-ئايدا نەشر قىلىنغان، ئۇ ماركسنىڭ ئەسلىي پىلانىدىكى 2-كىتابچىسى ئىچىدىكى قىسمەن مەزمۇننى، يەنى كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى قىسمىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ (مۇشۇ تومنىڭ 16-بېتىگە قاراڭ). —43.

43. «كاپىتال» 1-تومنىڭ ئىنگلىزچە نەشرىنى س. مور بىلەن ئې. ئېۋېلىڭ نېمىسچە 3-نەشرىگە ئاساسەن تەرجىمە قىلغان، ئېنگېلس تەھرىرلەپ بېكىتكەن. ئۇ 1887-يىلىنىڭ باشلىرىدا، ئىككى قىسىمغا بۆلۈنۈپ ئەنگلىيىلىك نەشرىياتچى ۋ. س. سوننونشېئىن تەرىپىدىن لوندوندا نەشر قىلىنغان. — 44.



44. «كاپىتال» 1-تومنىڭ ئىنگلىزچە نەشرىنىڭ بابلىرىنىڭ رەت نومۇرى نېمىسچە نەشرى بىلەن بىردەك ئەمەس. —45.

45. بۇ ماركسنىڭ «‹كاپىتال› 1-تومنىڭ ئامېرىكا نەشرىگە قىلغان تۈزىتىش پىكرى»نى كۆرسىتىدۇ. بۇنى ماركس شۇ چاغدا ئامېرىكىدا ئىنگلىزچە نەشرىنى نەشر قىلىش ۋاقتىدا يازغان. ئۇ بۇ قوليازمىنى ف. ئا. زورگېغا ئەۋەتىپ بەرگەن. لېكىن كىتابنى نەشر قىلىش پىلانى ئىشقا ئاشمىغان. زورگې ئېنگېلسنىڭ 1-تومنىڭ ئىنگلىزچە نۇسخىسىنى تەھرىرلەۋاتقانلىقىدىن خەۋەر تېپىپ، بۇ قوليازمىنى ئېنگېلسقا ئەۋەتىپ بەرگەن. بۇ قوليازما «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»نىڭ 1989-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرىنىڭ 2-قىسىم 8-توم 25—36-بەتلىرىگە كىرگۈزۈلگەن. —46.

46. ئېنگېلس ھايات ۋاقتىدا «كاپىتال»نىڭ 2- ۋە 3-قىسىم ئىنگلىزچە نەشرىنى نەشر قىلىش ئارزۇسىنى ئەمەلگە ئاشۇرالمىغان. —49.

47. «ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىنجىلى» ف. مېرىڭنىڭ «گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تارىخى»، 1898-يىل شتۇتگارت نەشرى، 2-توم، 227-بېتىگە قاراڭ، ئۇنىڭدا: «جون فىلىپ بېكېر ‹كاپىتال›نى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىنجىلى، دەپ ئاتىغان» دەپ يېزىلغان. مېرىڭ بۇ يەردە بېكېرنىڭ بىر پارچە ماقالىسى (1868-يىلى، «پېشىۋا» ژۇرنىلى، 8-سانى) دىكى بىر ئابزاسنى كۆرسىتىدۇ: «تىلغا ئېلىنغان ئەسەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرىنى ئاخىر ئەمدى مەتبۇئاتتا باسىدىغان بولدۇق، بۇ ئارقىلىق ئارزۇ-تىلەكلىك زاتلارنى، بولۇپمۇ بارلىق ئىشچىلار بىرلەشمىسىنى بۇ سوتسىيالىزمنىڭ ئىنجىلىنى، بۇ يېڭى ئىنجىل قامۇسىنى سېتىۋېلىشقا رىغبەتلەندۈرىمىز.» مېرىڭ «گېرمانىيە سوتسىيال دېموكراتلار پارتىيىسى تارىخى توغرىسىدا. تارىخىي ئىزدىنىش» (1877-يىل، ماگدېبۇرگ نەشرى) نىڭ 70-بېتىدىمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر بار: «ئالاھەزەل بىرلا ۋاقىتتا، ماركس ھامبۇرگدىكى مېيسنېردا ئۆزىنىڭ ئۇلۇغ ئەسىرىنىڭ 1-تومىنى، شۇنداقلا ھازىرغا قەدەر بىردىنبىر تومى: «كاپىتال»، كوممۇنىزمنىڭ ئىنجىلى»نى نەشر قىلدۇرغان. —49.

48. ماركسنىڭ «‹كاپىتال›نىڭ 1-توم 2-نەشرىگە تۈزىتىش كىرگۈزۈش پىكرى جەدۋىلى» كۆزدە تۇتۇلىدۇ، «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1989-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 2-بۆلەك، 8-توم، 5—24-بەتلەرگە قاراڭ. —52.

49. ماركس كىتاب نامىنى ئەمەس، بەت نومۇرىنى خاتا يېزىپ قويغان. —56، 1107.

**50**. بەزى بۇرژۇئا ۋەكىللىرى ماركسقا ۋ. گلادستوننىڭ 1863-يىل 4-ئاينىڭ 16-كۈنىدىكى نۇتقىدىن كەلتۈرگەن نەقىلنى قەستەن ئۆيدۇرۇپ چىقارغان، دەپ قايتا-قايتا بوھتان چاپلىغان. ئېنگېلس بۇ بوھتاننى ئېچىپ تاشلاش ئۈچۈن، «برېنتانو ماركسقا ھۇجۇم قىلدى. نەقىلنى ئۆيدۇرۇپ چىقاردى دېگەن مەسىلە توغرىسىدا. بۇ ئىشنىڭ جەريانى ۋە ھۆججەتلەر» دېگەن ماقالىنى مەخسۇس يازغان، بۇ ئەسەر 1891-يىلى ھامبۇرگدا نەشر قىلىنغان. — 56.

**51**. «**پاپا لاسكېرنىڭ بېبېلغا قارشى يېڭى ئىجادىيىتى**» تۆۋەندىكى ئىشنى كۆرسىتىدۇ. 1871-يىل 11-ئاينىڭ 8-كۈنى ئىمپېرىيە پارلامېنت يىغىنىدا، بۇرژۇئا پارلامېنت ئەزاسى، مىللىي لىبېرالىستلار پارتىيىسىنىڭ ئەزاسى لاسكېر بېبېلغا قارشى مۇنازىرىدە ناۋادا گېرمانىيە ئىشچىلىرى پارىژ كوممۇنىسى ئەزالىرىنى دورايدىغان بولسا، «دۇرۇس ۋە مۈلكى بار پۇقرالار ئۇلارنى كالتەكلەپ ئۆلتۈرىۋېتىدۇ» دېگەنىدى. لېكىن بۇ سۆز ئېلان قىلىنمىغان. تېز خاتىرىلەش خاتىرىسىدە، «ئۇلارنى كالتەكلەپ ئۆلتۈرىۋېتىدۇ» دېگەن سۆز «ئۇلارنى ئۆزلىرىنىڭ ھوقۇقى بىلەن باستۇرۇۋېتىدۇ» دەپ ئۆزگەرتىلگەن. بېبېل بۇنداق يالغانچىلىقنى ئېچىپ تاشلىغان. لاسكېر ئىشچىلار ئاممىسى ئىچىدە مەسخىرە ئوبيېكتى بولۇپ قالغان. لاسكېرنىڭ بويى پاكار بولغاچقا، ئۇنىڭغا «پاپا لاسكېر» دەپ مازاق خاراكتېرلىك لەقەم قويۇلۇپ قالغان. — 58.

**52**. ئېنگېلس شېكسپېرنىڭ «ھېنرى IV» دېگەن ئەسىرىنىڭ ئالدىنقى بۆلىكى، 2-پەردە 4-كۆرۈنۈشتىكى بىر جۈملە سۆزنى كۆچۈرۈپ ئىشلەتكەن. درامىدىكى پېرسوناژ پوچى، توخۇ يۈرەك فوستاف ئۆزىنىڭ دۈشمەننى قىلىچ بىلەن مەغلۇپ قىلغانلىقىنى دەپ كېلىپ: «مەن مۇشۇنداق تەرىزدە تۇرۇپ، قىلىچنى ئۇيان ئوينىتىپ-بۇيان ئوينىتىپ، دۈشمەننى مۇنداق يەڭدىم.» دەپ پو ئاتقان. — 62.

**53**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم 419-بەتكە قاراڭ. — 69.

**54**. **قانۇن تەقلىدىيچىلىكى** (fictio juris)، ئەسلىي قانۇندىكى بىر پرىنسىپ بولۇپ، رېئاللىقتا مەۋجۇت بولمىغان ئەمەلىيەتنى قانۇندا مەۋجۇت ئەمەلىيەت قاتارىدا بىر تەرەپ قىلىش دېمەكتۇر. تېكىستتىكى مەنىسى رېئاللىققا زىت كېلىدىغان قىياسنى كۆرسىتىدۇ. — 71، 1063.

**55**. س. باتېلىنىڭ «شۇدبۇلاس» ناملىق داستانىنىڭ 2-بۆلەك 1-شېئىرىدىكى بىر مىسرانى كۆچۈرۈپ قوللانغان. — 72.



**56**. ئې. كارترۇئايت 1785-يىلى مېخانىك رەخت توقۇش ماشىنىسىنى كەشىپ قىلغان. 19-ئەسىرنىڭ 20-يىللىرى ۋە 30-يىللىرى، پار كۈچى بىلەن رەخت توقۇش ماشىنىسى كەڭ كۆلەمدە قوللىنىلغان. — 78.

**57**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 422-بەتكە قاراڭ. «قىممەت سوپىتىدە» دېگەن سۆز ئۇنىڭدا «ئالماشتۇرۇش قىممىتى سوپىتىدە» دەپ ئېلىنغان. — 79.

**58**. ۋ. جەكوب «قىممەت مېتال ئىشلەپچىقىرىشى ۋە ئىستېمالى ھەققىدىكى تارىخىي تەتقىقات» (ئىككى توملۇق توپلام)، 1831-يىل لوندون نەشرى. ماركس 1857—1858-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىق قوليازمىسىدا جەكوبنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنى بىۋاسىتە نەقىل كەلتۈرگەن: «ئېھتىمال ھەرقانداق بىر دەۋردە، قىممەت مېتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتى ئۇلارغا تۆلەنگەن قىممەتتىن ئېشىپ كەتسە كېرەك.» «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 279-بەتكە قاراڭ. — 80.

**59**. گ. مېرىۋېيل «مۇستەملىكە قىلىش ۋە مۇستەملىكە توغرىسىدا نۇتۇق»، 1841-يىل لوندون نەشرى، 1-توم، 52-بەتكە قاراڭ. ماركس 1857—1858-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىق قوليازمىسىدا مۇنۇ سۆزنى بىۋاسىتە نەقىل كەلتۈرگەن: «ئېشۋېگىن (1823-يىلى) مۇنداق مۆلچەرلىگەن: برازىلىيىدە، 80 يىل ئىچىدە قېزىلغان ئالماسنىڭ ئومۇمىي قىممىتى 18 ئاي ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان قۇم شېكەر ياكى قەھۋەنىڭ قىممىتىگە يەتمەيدۇ.» «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 246-بەتكە قاراڭ. — 80.

**60**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 427-بەت ۋە كېيىنكى نەچچە بەتكە قاراڭ. — 82.

**61**. **قەدىمكى ھىندىستان كوممۇنىسى** — قەدىمكى ھىندىستان جەمئىيىتىدىكى تىپىك ئەمگەك تەشكىلاتى شەكلى بولۇپ، ئۇ ئىپتىدائىي جەمئىيەت پارچىلىنىپ، سىنىپىي ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت بارلىققا كەلگەن مەزگىلدە پەيدا بولغان. ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ بىرلەشمىسى بولغان يېزا جامائەسى شۇ جايدىكى دېھقان ۋە باشقا مەلۇم شەكىلدە يېزا ئىگىلىكى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان كىشىلەردىن تەركىب تاپقان. ئۇ بارلىق رايونلاردىكى سۇنئىي سۇغىرىش ۋە سۇ چىقىرىشنى ئاساس قىلغان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ

ھەممىسنى دېگۈدەك مۇستەقىل تەشكىللەيدۇ. يېزا جامائەسى ھاۋا كىلىماتى ۋە جۇغراپىيىلىك ئورۇنىنىڭ چەكلىمىسگە ئۇچرىغانلىقتىن ئالاھىدە بىر تۈزۈمنى، يەنى قول سانائەتنى يېزا ئىگىلىك ئىشلەپچىقىرىشى قاتارىغا قوشىدىغان تۈزۈمنى شەكىللەندۈرگەن. يېزا جامائەسىنىڭ ئىپتىدائىي شەكلى خېلى ئۇزاقلارغىچە ئۆزىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ساقلاپ كەلگەن. تەخمىنەن مىلادىدىن ئىلگىرىكى 1-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا مال-مۈلۈك پەرقى (يېزا جامائەسى ئىچىدە سىنىپ بارلىققا كېلىشكە باشلىغان) كۆرۈلگەن بولسىمۇ، لېكىن يېزا جامائەسى ئەزالىرىنىڭ يەردىن ئالدىن بەھرىمەن بولۇش ھوقۇقىنىڭ داۋاملىق مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى (سالاھىيەت تۈزۈمىنىڭ شەكىللىنىشى ۋە قول سانائەتنىڭ داۋاملىق يېزا ئىگىلىكىنىڭ چەكلىمىسگە ئۇچرىشى) يېزا جامائەسىنىڭ ئاخىرى پارچىلىنىشىنى توسۇپ قالغان. ماركسنىڭ «بىرىتانىيىنىڭ ھىندىستاندىكى ھۆكۈمرانلىقى» دېگەن ماقالىسى («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 12-توم، 137—144-بەتلىرى) ۋە 1857—1858-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازمىسى («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم، 467-، 476—478-بەتلىرى»گە قاراڭ). —83، 167، 677.

62. ۋ. پېتتىنىڭ **«ئەمگەك—بايلىقنىڭ ئاتىسى، زېمىن—بايلىقنىڭ ئانىسى»** دېگىنى توغرىسىدا ئۇنىڭ «باج-سېلىق توغرىسىدا» 1667-يىل لوندون نەشرى، 47-بەتكە قاراڭ. ماركس 1857—1858-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازمىسىدا پېتتىنىڭ بۇ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرگەن («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 333-، 428-بەتلەرگە قاراڭ)؛ ئۇ 1875-يىلى 4—5-ئايلاردا يازغان «گېرمانىيە ئىشچىلار پارتىيىسى پروگراممىسىغا ئىزاھ» دېگەن ماقالىسىدە ئەمگەك—بارلىق بايلىقنىڭ مەنبەسى، دېگەن نۇقتىئىنەزەرگە رەددىيە بەرگەن. —86.

63. **«خۇدانىڭ قوزىسى»**، «ئىنجىل. يوھان ئىنجىلى»، 1-باب، 29-پاراگرافقا قاراڭ. —102.

64. **«پارىژ ھەقىقەتەن بىر قېتىم ئىبادەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ»** (Paris vaut bien une messe) ھېنرى Ⅳ نىڭ سۆزى. 1593-يىلى، پارىژ خەلقى ئۇنى پادىشاھ دەپ ئېتىراپ قىلىشقا ماقۇل بولغان، ئۇ پروتېستانت دىنىدىن كاتولىك دىنىغا كىرىش كېرەكلىكىنى ئۇققاندا، شۇنداق دېگەن. —103.

65. **رېفلېكسىيىلىك قائىدە** توغرىسىدا، گېگېلنىڭ «لوگىكا ئىلمى»، 1-توم «ئوبيېكتىپ لوگىكا»نىڭ



2-قىسمى «ماھىيەت توغرىسىدا» 1834-يىل بېرلىن نەشرى («گېگېل ئەسەرلىرى»، 4-توم)غا قاراڭ. —112.

66. ئارىستوتېل «نىكوماخ ئېتىكا»، ئى. بېككېر تۈزگەن «ئارىستوتېل ئەسەرلىرى»، 1837-يىل ئوكسفورد نەشرى، 9-توم، 99-، 100-بەتلەر. —116.

67. ف. ل. ئا. فېررىئېر بىلەن چ. گانىلنىڭ سودا ھېرىسلىقى نۇقتىئىنەزىرى توغرىسىدا ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» («9-خاتىرە دەپتەرنىڭ 391-بېتى ۋە 8-خاتىرە دەپتەرنىڭ 358—361-بەتلىرىگە قاراڭ. —119، 156.

68. ماركس ئېيتقان **زامانىۋى ئەركىن ئېلىپساتارلار**، ف. باستىيادىن باشقا گېرمانىيە ئەركىن سودا تەرەپدارلىرى مۇرىتلىرىدىن يەنە ۋ. پرىنىز-سمىس، ۋ. بومىت، ج. فائۇھېر، ئو. مىشائەيلىس، م. ھىرش، ھ. شۇلتسې-دېلىچ قاتارلىق كىشىلەر بار. ئۇلار ئىشچىلارغا لېكسىيە سۆزلەپ بەرگەن، بەزىلىرى ئۆزلىرىنىڭ مەقسىتىنى ئىشچىلار ئۇيۇشمىلىرىدا تەشۇىق قىلغان. —119.

69. **لامبارد كوچىسى** لوندوننىڭ سىدى رايونىدىكى بىر كوچا بولۇپ، بەزى چوڭ بانكىلار مۇشۇ يەرگە جايلاشقان؛ ئۇ لوندون پۇل مۇئامىلە بازىرىنىڭ مەنىداش سۆزى. — 119.

70. بۇ ماركسنىڭ ھ. د. ماكلېئودنىڭ 1866-يىلى لوندوندا 2-قېتىم نەشر قىلىنغان «بانكا نەزەرىيىسى ۋە ئەمەلىيىتى» دېگەن كىتابىغا بەرگەن باھاسى. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 538-بەت؛ ماركس 1868-يىل 3-ئاينىڭ 6-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدىمۇ مۇشۇ كىتاب توغرىسىدا باھا بەرگەن. —119.

71. ھومېر يازغان «ئىلئادا»نىڭ 7-بابىغا قاراڭ. —121.

72. ماركس بۇ يەردە ئېيتقان **رىكاردو ئېقىمىدىكىلەر** ر. تورىرېنس، ج. مىل ۋە ج. س. مىل ۋەكىللىكىدىكى بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرىنى كۆرسىتىدۇ، ئۇلار د. رىكاردونىڭ ئاساسلىق ئەسىرى «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق پرىنسىپلىرى» 1817-يىلى لوندوندا نەشر قىلىنغاندىن كېيىن، كلاسسىك بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقى ئورنىغا چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقنى دەسسىتىپ، رىكاردو نەزەرىيىسىدىكى ئاساسىي قارىمۇقارشىلىقنى بۇرژۇئاچە ئۇسۇلدا ھەل قىلىشقا ئۇرۇنغان. بۇنىڭ

نەتىجىسى خۇددى ماركس ئېيتقاندەك رىكاردو ئېقىمىدىكىلەرنىڭ يىمىرىلىشى ئۇ ئۆزى ھەل قىلىپ بولالمايدىغان ئىككى مەسىلىدىن بولغان: «(1) كاپىتال بىلەن ئەمگەك ئوتتۇرىسىدا قىممەت قانۇنىيىتى بويىچە ئالماشتۇرۇش؛ (2) ئادەتتىكى پايدا نورمىسىنىڭ شەكىللىنىشى. قوشۇمچە قىممەت بىلەن پايدىنى تەڭ قىلىپ قويغان. قىممەت بىلەن خىراجەت باھاسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى چۈشەنمىگەن» (ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)»، 14-خاتىرە دەپتەر، 851-بەت). رىكاردو ئېقىمىدىكىلەر ئۈستىدىكى تەپسىلىي ئانالىز توغرىسىدا ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)»، 7-خاتىرە دەپتەر 319-بەت — 8-خاتىرە دەپتەر، 347-بەتكە قاراڭ. — 123، 581، 956.

**73**. بۇ يەردە ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى. پرۇدون ئەپەندىنىڭ ‹نامرات پەلسەپە›سىگە جاۋاب»، 1-باب، 2-پاراگرافى كۆزدە تۇتۇلىدۇ، ئۇنىڭدا ماركس تۆۋەندىكى ئەسەرنى تىلغا ئالغان: ت. خودسكىننىڭ «ئاممىباب سىياسىي ئىقتىساد»، ۋ. تومپسوننىڭ «بايلىقنىڭ ئىنسانلارنىڭ بەختىگە ئەڭ زور تۆھپە قوشىدىغان تەقسىمات پرىنسىپى ئۈستىدە تەتقىقات»، ت. ل. ئېدمېڭس «ئەمەلىي، مەنىۋى ۋە سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىق». ئۇ يەنە براينىڭ «ئەمگەككە بولغان ئادالەتسىزلىك ۋە ئۇنى ھەل قىلىشنىڭ چارىسى» دېگەن كىتابىدىن تەپسىلىي نەقىل كەلتۈرگەن. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ 1-قىسمىدا بولسا ج. گراينىڭ «ئىجتىمائىي تۈزۈم» دېگەن كىتابىدىن نەقىل كەلتۈرگەن («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 478—480-بەتلەر.) — 133.

**74**. ماركس بۇ يەردە تىلغا ئالغان **پرۇدون ئېقىمىدىكىلەر** فرانسىيىنىڭ ئۇششاق بۇرژۇئازىيە سوتسىيالىزمچىسى، ھۆكۈمەتسىز پ. ي. پرۇدوننىڭ ھىمايىچىلىرىنى كۆرسىتىدۇ. پرۇدون كاپىتالىزمنى ئۇششاق بۇرژۇئازىيە مەيدانىدا تۇرۇپ تەنقىد قىلغان، ئۇششاق خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنىڭ مەڭگۈ گۈللىنىشىنى خام خىيال قىلغان؛ پرۇدون ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكىنى قوغداش ئۈچۈن، «ئالماشتۇرما بانكا» تەسىس قىلىش ۋە ئۆسۈمسىز قەرز تارقىتىشنى تەرغىپ قىلغان؛ ئۇلار كاپىتالىزمنىڭ «ناچار» تەرەپلىرىنى ئىسلاھ ئارقىلىق تۈگىتىشنى، كاپىتالىزمنىڭ «ياخشى» تەرەپلىرىنى ساقلاپ قېلىشنى تەشۋىق قىلغان؛ ئۇلار پرولېتارىياتنىڭ زوراۋانلىق ئىنقىلاب ۋە سىياسىي كۈرەش ئېلىپ بېرىشىغا قارشى تۇرۇپ، ھەرقانداق ھۆكۈمەت ۋە دۆلەتنى بىكار قىلىشنى تەشەببۇس قىلغان. 19-ئەسىرنىڭ 50- ۋە 60-يىللىرىدا، ئۇلار فرانسىيە ئىشچىلار ھەرىكىتىدە ناھايىتى كۈچلۈك تەسىر قوزغىغان. ماركس بىلەن ئېنگېلسنىڭ تەنقىد قىلىشى بىلەن، بولۇپمۇ



1859-يىلى نەشر قىلىنغان «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ 1-قىسمى («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى 31-توم، 411—582-بەتلىرى) دا تەنقىد قىلىنىشى بىلەن «پرۇدونىزم يىلتىزىدىن يوقىتىلغان» (ماركسنىڭ 1859-يىل 7-ئاينىڭ 22-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتى). پارىژ كوممۇنىسىنىڭ ئەمەلىي تەجرىبىسى پرۇدوننىڭ ئۇششاق بۇرژۇئاچە خىيالىي سوتسىيالىزم قارىشىغا رەددىيە بەرگەن. كوممۇنا «پرۇدوننىڭ سوتسىيالىزم تەلىماتىنىڭ قەبرىسى» بولۇپ قالغان (ماركس «فرانسىيە ئىچكى ئۇرۇشى»غا قاراڭ). لېكىن پرۇدوننىڭ بەزى مۇھىم ئىدىيىلىرى، ئائىلىۋى، ئۇنىڭ سوتسىيالىزم قارىشى ۋە ئۇنىڭ دۆلەتچىلىككە قارشى ئىدىيىسى ھەققىدە تۈرلۈك ھۆكۈمەتسىزلەر ئارىسىدا ئىنكاس بار. — 134.

**75**. گېتېنىڭ «فائۇستى» 1-پەردە 4-كۆرۈنۈش «فائۇستىنىڭ كۈتۈپخانىسى». — 134.

**76**. «**سەزگىلى بولىدىغان ئەمما ئادەتتىكى سېزىمدىن تاشقىرى نەرسە**» توغرىسىدا گېتېنىڭ «فائۇستى» 1-پەردە 16-كۆرۈنۈش «مارتېنىڭ باغچىسى»غا قاراڭ. — 138.

**77**. ياۋروپادا 1848—1849-يىللىرىدىكى ئىنقىلاب مەغلۇپ بولغاندىن كېيىن سىياسىي ئەكسىيەتچىل دەۋر كۆرۈلگەن. ئەينى چاغدا، ياۋروپادىكى ئاقسۆڭەكلەر ۋە بۇرژۇئازلار ئەرۋاھپەرەسلىككە، بولۇپمۇ ئۈستەل ئۇسۇلى بىلەن ئىلاھ چۈشۈرۈش ھېكمىتىگە بېرىلىپ كەتكەن، جۇڭگودا بولسا تەيپىڭ تيەنگو ئىنقىلابىي ھەرىكىتى پارتلىغان. ئېنگېلس ئۆزىنىڭ «تەبىئەت دىئالېكتىكىسى»نىڭ «ئەرۋاھ دۇنياسىدىكى تەبىئەت توغرىسىدا تەتقىقات» دېگەن ماقالىسىدە ئەرۋاھپەرەسلىك ئۈستىدە چوڭقۇر تەھلىل يۈرگۈزگەن. — 138.

**78**. «**پىشانىگە پۈتۈلگىنى شۇ**»، بۇ ھەقتە «ئىنجىل. يوھان بشارەتلىرى» 14-باب، 1- ۋە 9-پاراگرافلىرىغا قاراڭ. — 143، 156، 685.

**79**. ماركس روبىنزون ھېكايىسى ئۈستىدە توختالغىنىدا، بۇ يەردە د. رىكاردونىڭ ئەسىرى «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج-سېلىق پرىنسىپلىرى»، 1821-يىل لوندون 3-نەشرى، 1-بابىنى، بولۇپمۇ 1-بابىنىڭ 3-پاراگرافىنى كۆرسىتىدۇ. ماركس 1857-يىل 8-ئايدا يازغان «مۇقەددىمە»دە روبىنزون ھېكايىسىنىڭ بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادىدا ئوينىغان رولىنى ئەتراپلىق بايان قىلغان («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم، 24—25-بەتلەرگە قاراڭ). ئېنگېلسنىڭ 1869-يىل 11-ئاينىڭ 19-كۈنى ماركسقا يازغان خېتىدىمۇ بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك بايانلار بار. — 148.

80. «**ئوۋېن ئەپەندىنىڭ پاراللېلوگرامى**» توغرىسىدا د. رىكاردونىڭ ئەسىرى «بىزا ئىڭگلىكىنىڭ قوغدالما تاموژنا بېجى توغرىسىدا»، 1822-يىل لوندون 4-نەشرى، 21-بەتكە قاراڭ. روبېرت ئوۋېن ئۆزىنىڭ ئىجتىمائىي ئىسلاھات توغرىسىدىكى خىيالىي پىلانىنى شەرھلىگەندە ئىسپاتلاپ ئىقتىسادىي جەھەتتىن ۋە ئائىلىۋى تۇرمۇش بەرپا قىلىش نۇقتىسىدىن قارىغاندا، پاراللېلوگرام ياكى كۋادرات شەكىللىك تۇرالغۇلارنى سېلىش ئەڭ مۇۋاپىق بولىدۇ، دەپ ھېسابلىغان. «ئوۋېننىڭ پاراللېلوگرامى» دېگەن بۇ ئاتالغۇ مۇشۇنىڭدىن كەلگەن. —148.

81. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 454—455-بەتلەرگە قاراڭ. —148.

82. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 426-بەتكە قاراڭ. —150.

83. قەدىمكى ئاسىيا ۋە قەدىمكى زامانلاردىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى 1857—1858-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىق قولىيازمىسىدا بايان قىلىنغان، «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم، 487—488-بەتلەرگە ۋە 31-توم 413-بەتكە قاراڭ. —153.

84. قەدىمكى يۇنان پەيلاسوپى ئېپىكۇروس سانىسىزلىغان دۇنيا بار. ئۇ دۇنيالار ئۆزلىرىنىڭ تەبىئىي قانۇنىيىتى بويىچە بارلىققا كېلىدۇ ۋە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئىلاھ مەۋجۇت بولغىنى بىلەن ئۇ مۇشۇ دۇنيالارنىڭ سىرتىدا، دۇنيالارنىڭ يوچۇقلىرىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇ كائىناتنىڭ تەرەققىياتى ۋە كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشىغا ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدۇ دەپ ھېسابلايدۇ. —153.

85. ماركس 1843-يىلىنىڭ ئاخىرىدا يازغان «‹گېگېلنىڭ قانۇن پەلسەپىسىگە تەنقىد›كە مۇقەددىمە» دە بۇ ئىدىيە ئۆز ئىچىگە ئېلىنغان. —154.

86. ماركس تىلغا ئالغان مۇشۇ كىتابىنىڭ 3- ۋە 4-قىسمىدا د. رىكاردونىڭ قىممەت مىقدارىغا باھا بەرگەن جايلىرى توغرىسىدا «كاپىتال (1863—1865-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازما)»نىڭ 3-قىسىم، 2-باب «5. ئىش ھەققىنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئۆسۈشى ياكى چۈشۈشىنىڭ تۈرلۈك تاۋارلار ئىشلەپچىقىرىشىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى» («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1992-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 2-بۆلەك 4-توپلام 2-قىسمى 273—278-بەتلىرى) شۇنىڭدەك «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى



(1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)»نىڭ 7-خاتىرە دەپتەرنىڭ 650—652-بەتلىرى، يەنى «رىكاردونىڭ قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»دىكى «(1) ئەمگەك مىقدارى ۋە ئەمگەك قىممىتى» دېگەن پاراگرافقا قاراڭ. —154.

87. **چېركاۋ پېشۋالىرى** مىلادى 2—6-ئەسىرلەردە خرىستىئان دىنى ساھەسىدىكى ئەڭ بالدۇرقى گرېك تىلى ۋە لاتىن تىلى يازغۇچىلىرىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى. ئۇلارنىڭ ئەسەرلىرى كېيىنكى دەۋرلەردە خرىستىئان دىنىنىڭ ئەقىدىلىرى ۋە ئىلاھىيەتكە بىرقەدەر چوڭقۇر تەسىر كۆرسەتكەن. چېركاۋ پېشۋالىرىنىڭ قارىشىدا ئەڭ تۆپ نەرسە—بىلىم ۋە ئەقلىي قابىلىيەتنى كەمسىتىش، شەرتسىز ئېتىقادنى مەدھىيىلەش، «يات دىن»، يەنى خرىستىئان دىنىدىن باشقا دىن ۋە پەلسەپىلەرگە، بولۇپمۇ قەدىمكى ماتېرىيالىزمغا دۈشمەنلىك بىلەن قاراش. —157، 162.

88. «**ئىقتىسادشۇناسلار**» (économists) ئىلگىرىكى دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىنىڭ ئاتىلىشى. ئالاھەزەل 19-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، بۇ ئاتالغۇ مەلۇم بىر ئىقتىساد تەلىماتىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى چۈشەندۈرۈشكىلا ئىشلىتىلىپ قالماي، بەلكى تۈرلۈك ئىقتىسادشۇناسلىق تەلىماتلىرىنىڭ يازغۇچىلىرى ئارىسىدا كەڭ قوللىنىلغان. ئۇنىڭ ئۈستىگە ف. كۇسناي ۋە ئۇنىڭ مۇرىتى پ. س. د. دېنمۇرلارمۇ ئۆزلىرىگە «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى» دېگەن نامنى قويۇۋالغان. —157، 173.

89. ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى»، 2-باب، 1-پاراگرافىدىكى «يەتتىنچى، يەنى ئاخىرقى ئىزاھ»قا قاراڭ. —157، 1195.

90. ئامېرىكىدىكى نېمىسچە بۇ گېزىت بەلكىم كارل ھېيىنزېن بوستوندا نەشر قىلغان «پېشۋا»نى كۆرسەتسە كېرەك. مەزكۇر گېزىتنىڭ 1859-يىل 7-ئاينىڭ 12-كۈنىدىكى 26-سان 2-بەت 4-ستون ۋە 3-بەت 1-ستون «نەسىرلەر»ناملىق مەخسۇس ستونىدا «كارل ماركس ئەپەندى» دېگەن ماقالە ئىمزاسىز ئېلان قىلىنغان. بۇ ماقالىدە «ئىجتىمائىي ئىنقىلاب دەۋرى يېتىپ كېلىش ئالدىدا تۇرىدۇ» («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 411—413-بەتلەرگە قاراڭ) دېگەن سۆزدىن باشقا، ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ «مۇقەددىمە»سىدىكى ئەسەرنىڭ پۈتۈن پىلانى ۋە ماتېرىيالىستىك تارىخىي قاراش توغرىسىدىكى ئاساسىي تونۇش شەرھلەنگەن بىر پۈتۈن مۇناسىۋەتلىك مەزمۇن كۆچۈرۈپ بېسىلغان. ئۇنىڭغا ئۇلاپلا، ئاپتور چاكىنا ماتېرىيالىزم قارىشىنى ماركسقا زورلاپ تاڭغان، «بىر تۈردىكى ئاياللارنىڭ كەيپىياتى بىر پادىشاھلىقنى

ئاغدۇرۇپ تاشلىدى، بىر خىلدىكى بەگلەرنىڭ كەيپىياتى دۇنيانىڭ بىر بۆلىكىنى ئېغىر بۇزۇۋەتتى، بىر خىلدىكى ئىسلاھاتچىلارنىڭ ئىدىيىسى پۈتكۈل دۇنيانى روھلاندۇرىۋەتتى ھەمدە پۈتكۈل ‹ئىقتىسادشۇناسلىق›نى ۋە بارلىق ‹ئىشلەپچىقىرىش مۇناسىۋەتلىرى›نى تاشلىۋەتتى» دېگەنلەرنى يازغان. ھېيىنزىيىنىڭ «كاپىتال»غا بولغان ئىنكاسى توغرىسىدا ماركسنىڭ 1869-يىل 11-ئاينىڭ 6-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىگە قاراڭ. — 157.

91. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 412-بەتكە قاراڭ. — 157.

92. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)»، 14-خاتىرە دەپتەرنىڭ 836-بېتىگە قاراڭ. — 160.

93. شېكسپىيرنىڭ «بىكارچىلىقتىن زېرىكىش» دېگەن ئەسىرىنىڭ 3-پەردە 3-كۆرۈنۈشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. — 160.

94. **لاندى** پارىژ شەھىرىنىڭ يېقىن ئەتراپىدىكى جاينىڭ نامى، 12—19-ئەسىرلەردە بۇ جايدا ھەر يىلى بىر قېتىم چوڭ بازار بولاتتى. — 161.

95. **باراۋەرچىلەر**—17-ئەسىردىكى ئەنگلىيە ئىنقىلابى دەۋرىدە يەرسىز ياكى يېرى ئاز دېھقانلار مەنپەئىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان رادىكال ئېقىم، ئۇنىڭ تولۇق ئاتىلىشى ھەقىقىي باراۋەرچىلەر بولۇپ، يەر كولىغۇچىلار دەپمۇ ئاتالغان. ئۇلار يەرگە بولغان خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى بىكار قىلىپ، ئىپتىدائىي باراۋەر كوممۇنىزم ئىدىيىسىنى تەشۋىق قىلغان ھەمدە بۇ خىل ئىدىيىنى ئومۇم ئىگىدارچىلىقىدىكى بوز يەرلەرنى كوللېكتىپ ئېچىش يولى بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا ئۇرۇنغان. — 162.

96. **سىنىكلار** مىلادىدىن ئىلگىرى 3-ئەسىردە قەدىمكى يۇناندا رېئالىزمنى تەشەببۇس قىلغۇچى پەلسەپە ئېقىمى بولۇپ، ئۇ ھاياسىزلار دەپمۇ تەرجىمە قىلىنىدۇ، ئۇنى ئانتىستايىنى بەرپا قىلغان. بۇ ئېقىم تەبىئەتنى قەدىرلەيدۇ، بىراق تەبىئەت بىلەن جەمئىيەتنى قارىمۇقارشى قىلىپ قويۇپ، ئىجتىمائىي تۇرمۇش ۋە مەدەنىيەت تۇرمۇشنى تەبىئىي بولمىغان، ئەھمىيەتسىز دەپ قارايدۇ، ئۇ شەھەرلەردىكى كەمبەغەللەرنىڭ ۋە قىسمەن ھوقۇقىدىن مەھرۇم قىلىنغان ھۆرلەرنىڭ چوڭ قۇللارنىڭ ئەيش-ئىشرەت ۋە كەيپ-ساپا تۇرمۇشىغا بولغان پاسسىپ قارشىلىقىنى، بايلىقنى كەمسىتىپ، ئاددىي-ساددا تۇرمۇشنى قەدىرلەشنى ئەكس ئەتتۈرگەن، سىنىكلارنىڭ ئەڭ گەۋدىلىك ئىپادىسى مەقسەتلىك ھالدا ئۆرپ-ئادەتنى بۇزۇش ۋە ئويناشقاندەك ئىش قىلىشتىن ئىبارەت. — 162، 813.



97. گېتېنىڭ ئەسىرى «فائۇستى»نىڭ 1-پەردە 3-كۆرۈنۈش «فائۇستىنىڭ كۇتۇپخانىسى» كۆزدە تۇتۇلىدۇ. — 165.

98. «ئىنجىل • يوھان بىشارەتلىرى»نىڭ 17-باب، 13-پاراگراف ۋە 13-باب 16—17-پاراگرافلىرىغا قاراڭ.

«بىشارەتنامە» (ياكى «يوھان بىشارەتلىرى») «ئىنجىل»گە كىرگۈزۈلگەن دەسلەپكى مەزگىللەردىكى خرىستىئان دىنىي ئەسەرلىرىنىڭ بىرى بولۇپ، 1-ئەسىردە يېزىلغان. «بىشارەتنامە»نىڭ ئاپتورى رىم ئىمپېرىيىسىگە بولغان نەپرىتىنى بىلدۈرۈپ، ئۇنىڭغا «ھايۋان» بەلگىسىنى قويغان ھەمدە ئۇنى ئالۋاستىنىڭ نامايەندىسى دەپ قارىغان. ماركس بۇ يەردە نەقىل كەلتۈرگەن بۇ سۆزدە پۇلنى كۆزدە تۇتىدۇ. — 165.

99. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 480-بەت ۋە كېيىنكى نەچچە بەتكە قاراڭ، ئۇنىڭدىن باشقا ماركسنىڭ پرۇدونىزمچى ل • ئا • دارىمونغا قاراتقان تەنقىدى («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم، 59—88-بەتلەر) گە قاراڭ. — 166.

100. **ئىنكا دۆلىتى** جەنۇبىي ئامېرىكىنىڭ غەربىدىكى قەدىمىي دۆلەت بولۇپ، ئۇنىڭ پادىشاھى ئىنكا، پۇقرالىرى بولسا ئىنكالار دېيىلىدۇ. 11-ئەسىردىن كېيىن، ئايمارا قەبىلىسى بىلەن كاچىيۇياسى قەبىلىسى پېرۇنىڭ كۇزكو جىلغىسىدا ئارقا-ئارقىدىن قوشنا رايونلارنى قوشۇۋېلىپ، 15-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا قۇللۇق تۈزۈمدىكى قۇدرەتلىك دۆلەت قۇرغان. لېكىن ئىپتىدائىي جەمئىيەتنىڭ نۇرغۇن قالدۇقلىرىنى ساقلاپ قالغان. ئىنكا جەمئىيىتىدە چىڭ مەمۇرىي تۈزۈم بار، ئۇ ئاقسۆڭەكلەر، پۇقرالار ۋە قۇللار دېگەن ئۈچ سىنىپقا ئايرىلغان. جەمئىيەتنىڭ ئاساسىي بىرلىكى مۇنداق: ئوخشاش ئەجدادلىق بەزى ئائىلىلەردىن تەركىب تاپقان ئۇرۇقداشلىق كوممۇنىسى ياكى يېزا جامائەسى (Aylla) يەر ۋە چارۋا-ماللارغا ئورتاق ئىگىدارچىلىق قىلغان. 16-ئەسىردە، ئىنكا دۆلىتى تازا روناق تېپىپ ھازىرقى پېرۇ، ئېكۋادور، بولىۋىيە ۋە چىلىنىڭ شىمالىغىچە كېڭەيگەن، 1533-يىلى ئىسپانىيە مۇستەملىكىچىلىرى تەرىپىدىن يوقىتىلغان. — 167.

101. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 216-بەت ۋە 475—476-بەتلىرىگە قاراڭ. —170.

102. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 550-بەتكە قاراڭ. —170.

103. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 548—552-بەتلەرگە قاراڭ. —171.

104. **«تەلىماتلار مەجمۇئەسى»** رىم ھەق تەلەپ قانۇن كودېكسىنىڭ ئاساسلىق قىسمى بولۇپ، رىم قانۇنشۇناسلىرىنىڭ ئەسەرلىرىدىكى قولدارلارنىڭ مەنپەئىتىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان مەزمۇنلار جەملەنگەن. ئۇ ۋىزانتىيە پادىشاھى يۇستىنىئان I ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن مەزگىلدە تۈزۈلگەن، مىلادى 533-يىلى قانۇن سۈپىتىدە ئېلان قىلىنغان. «تەلىماتلار مەجمۇئەسى» تۆۋەندىكى قاراشلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: پۇل ئابستراكت قىممەت مىقدارى، قىممەت مىتال ئالتۇن-كۈمۈشمۇ ئوخشاشلا مەۋھۇم قىممەتكە ئىگە، ئۇنىڭ قىممىتىنى دۆلەتنىڭ ئالىي ھوقۇق ئورگىنى خالىغانچە بېكىتىدۇ. —173.

105. فىلىپ VI • ۋالۇئا ئەنگلىيىگە قارشى كۆپ قېتىم ئۇرۇش قوزغىغان، شۇڭا ئۇ كۆپ قېتىم باج ئېلىشقا بۇيرۇق چۈشۈرگەن، بۇنىڭ بىلەن قويما پۇلنىڭ سۈپىتى چۈشۈپ كەتكەن. —173.

106. بۇ سۆز كونستانتىن II مىلادى 356-يىلى ئېلان قىلغان پادىشاھ پەرمانى («دىئودوس قانۇن كودېكسى»نىڭ 9-باب، 23-پاراگراف، 2-بۆلىكى) دىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. «دىئودوس قانۇن كودېكسى» شەرقىي رىم ئىمپېرىيىسى دىئودوس II ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن دەۋردە تۈزۈلگەن بولۇپ، ئۇنىڭغا 4-ئەسىر ۋە 5-ئەسىردىكى پادىشاھلارنىڭ يارلىقلىرى كىرگۈزۈلگەن. —174.

107. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 478—481-بەتلەرگە قاراڭ. —179.

108. ر • ئوۋېن كەلگۈسىدىكى يېڭى جەمئىيەتتە ئەمگەك قىممىتى بانكنوت شەكلىدە ئىپادىلىنىدىغان قەغەز پۇل دۆلەتنىڭ ئىچكى ئېھتىياجىنى قاندۇرۇشقا ۋە مال ئالماشتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنىڭ تارقىتىلىشى



جەزمەن ھازىرقى زاپاسقا ئۇيغۇن كېلىشى شەرت، قەغەز پۇل پەقەت ئەمەلىي قىممەتتىكى مەھسۇلات بىلەن ئالماشتۇرۇلغاندىلا ئاندىن ئۇنىڭغا ئېرىشكىلى بولىدۇ، دەپ قارايدۇ. —179.

109. ۋ • ئې • پاررى «دېڭىز قاتنىشى كۈندىلىك خاتىرىسى. ۋ • ئې • پاررى خېكلار ناملىق پاراخوت بىلەن گرىپ ناملىق پاراخوتقا قوماندانلىق قىلىپ، ئاتلانتىك ئوكيان بىلەن تىنچ ئوكياننىڭ غەربىي شىمال لىنىيىسىنى ئېچىش بويىچە قىلىنغان يىراق دېڭىز قاتنىشى (1819—1820-يىللار)»، 1821-يىل لوندون 2-نەشرى، 277—278-بەتلەر. —180.

110. «ئاممىۋى سەھىيە. مەركىزىي مەخپىي كېڭەش سەھىيە تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى» 1864-يىل لوندون نەشرى، 12—17-، 232—233- ۋە 248-بەتلەرگە قاراڭ. —181.

111. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 470—481-بەتلەرگە قاراڭ. —181، 190.

112. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 469—470-بەتلەرگە قاراڭ. —183.

113. قەدىمكى ئەپسانىلەردە، ئىنسانىيەت تارىخى بەش دەۋرگە بۆلۈنگەن. ئالتۇن دەۋر بىلەن كۈمۈش دەۋر شۇ بەش دەۋر ئىچىدىكى ئەڭ دەسلەپكى ئىككى دەۋر ئىكەن. ئەڭ بەختلىك ھېسابلىنىدىغان ئالتۇن دەۋردە، كىشىلەر خاتىرجەم ياشايمىش، پەقەت كېيىنكى نەچچە دەۋرگە كەلگەندە، ئۇلارنىڭ تۇرمۇشى پۈتۈنلەي ئۆزگىرىپ باشقىچە بولۇپ كېتەرمىش. 5-دەۋر يەنى ئاخىرقى دەۋر— قارا تۆمۈر دەۋرى— باراۋەرسىزلىك، زوراۋانلىق ۋە قىرغىنچىلىققا تولغان دەۋر بولارمىش. بۇ بەش دەۋر توغرىسىدىكى رىۋايەت ھەققىدە گرېتسىيىلىك تارىخىي داستان شائىر خېسىئود ۋە رىملىق لىرىكىلىق شائىر ئوۋىدىئوسلارنىڭ ئەسەرلىرىدە بايانلار بار. —187.

114. 1707-يىلىدىكى ئەنگلىيە بىلەن شوتلاندىيىنىڭ بىرلىشىشىنى كۆرسىتىدۇ، مۇشۇ قېتىمقى بىرلىشىشنىڭ نەتىجىسىدە شوتلاندىيە ئاخىر ئەنگلىيىگە قوشۇلۇپ كەتكەن. مۇشۇ قېتىمقى بىرلىشىشتىن كېيىن شوتلاندىيە پارلامېنتى تارقىتىۋېتىلگەن، ئىككى دۆلەت ئوتتۇرىسىدىكى ئىقتىسادىي سۈركىلىشمۇ شۇنىڭ بىلەن تەڭ تۈگىگەن. —188.

**115**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 466-بەتكە قاراڭ. —188.

**116**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 469-بەتكە قاراڭ. —190.

**117**. گ • ۋ • ف • گېگېلنىڭ ئۇقۇمنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى مۇقەررەرلىكتىن ھۆرلىككە ئۆتۈش دېگەن قارىشى ھەققىدە ئۇنىڭ «پەلسەپە قامۇسى پروگراممىسى»نىڭ 1-قىسمى «لوگىكا ئىلمى» 147-پاراگراف 1834-يىل بېرلىن نەشرى («گېگېل ئەسەرلىرى»، 6-توم) گە قاراڭ. —194.

**118**. دانىشمەن جېروم «يېۋستوسىياغا يازغان خەت—ئېپىەتنى ساقلاش توغرىسىدا». —194.

**119**. دانتېنىڭ «ئىلاھ كۈيى • بېھىش قىسمى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 24-ناخشىسى. —195.

**120**. ماركسنىڭ ف • لاسسالنىڭ بۇ ئەسىرىگە، بولۇپمۇ مۇشۇ ئىزاھاتىغا بولغان چۈشەندۈرۈشى توغرىسىدا ماركسنىڭ 1858-يىل 2-ئاينىڭ 1-كۈنى ۋە 1859-يىل 2-ئاينىڭ 25-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىگە قاراڭ. —199.

**121**. تاۋارنىڭ خەتەرلىك سەكرىشى توغرىسىدا ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى. 1-كىتابچە»دا سۆزلەپ ئۆتكەن، بۇ ھەقتە «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 483-بەتكە قاراڭ. —200.

**122**. «**ئىنئام قىلىنغان ئاتنىڭ چىشىغا قارىما**»—رىمنىڭ قەدىمكى تۇراقلىق ئىبارىسى. دانىشمەن جېروم ئۆزىنىڭ «ئېپېخېسۇسلار مەكتۇپى»غا بەرگەن ئىزاھاتىنىڭ مۇقەددىمىسىدە بۇ تۇراقلىق ئىبارىنى ئىشلەتكەن. —201.

**123**. ماركس 1878-يىل 11-ئاينىڭ 28-كۈنى «كاپىتال»نىڭ رۇسچە تەرجىمانى ن • ف • دانىئېلسونغا يازغان خېتىدە بۇ جۈملىنى: «ئەمەلىيەتتە، ھەربىر ياردىنىڭ قىممىتى كاناپنىڭ ئومۇمىي مىقدارىغا سەرپ قىلىنغان ئىجتىمائىي ئەمگەك مىقدارىنىڭ بىر قىسمىنىڭ ماددىي نامايەندىسىدۇر.» دەپ ئۆزگەرتىشنى ئوتتۇرىغا قويغان. ماركس «كاپىتال» 1-توم نېمىسچە 2-نەشرى، ئۆزى ئىشلەتكەن نۇسخىسىغىمۇ مۇشۇنداق تۈزىتىش كىرگۈزگەن، ئۇ پەقەتلا باشقىلارنىڭ پوچۇركىسى ئىدى. لېكىن



«كاپىتال» 1-توم نېمىسچە 3-نەشرى ۋە 4-نەشرىگە تۈزىتىش كىرگۈزمىگەن. —203.

**124**. «**چىن سۆيگۈ يولى تۈپتۈز بولمايدۇ**» (The course of true love never does run smooth)، بۇ توغرىلىق شېكسپىرنىڭ «تومۇز كېچىدىكى چۈش» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1-پەردە 1-كۆرۈنۈشىگە قاراڭ. —203.

**125**. «**شائىرنىڭ پارچىلانغان پۈت-قولى**» (Disjecta membra poetae) —ھوراتسىينىڭ «ھەجۋى شېئىرلار»، 1-توم، 4-شېئىرىدىكى بىر جۈملە سۆز. —203، 651، 691، 877.

**126**. «**سېتىش سېتىۋېلىش دېمەكتۇر**» دېگەن بۇ سۆز ف • كۇسناي بىۋاسىتە ئېيتقان سۆز بولماستىن، بەلكى پ • س • دۇپونت دېنمۇرنىڭ «كۇسناي دوختۇرنىڭ تەلىماتى، ياكى ئۇنىڭ ئىجتىمائىي ئىقتىسادشۇناسلىق پرىنسىپى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان» دېگەن ئەسىرىدە دېيىلگەن سۆز، «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى»، قوشۇمچە ئو • دەيئېرنىڭ كىرىش سۆزى ۋە ئىزاھاتى، 1846-يىل پارىژ نەشرى، 1-بۆلۈم 392-بېتىگە قاراڭ. —205.

**127**. **پۇلنىڭ سېسىق ھىدى بولمايدۇ** (non olet) دېگەنلىك «بۇ خىل باجنىڭ سېسىق ھىدى بولمايدۇ!» دېگەنلىكنى كۆرسىتىدۇ، بۇنى رىم پادىشاھى ۋېسپاسىئان ئوغلىغا دېگەن سۆز، چۈنكى ئۇنىڭ ئوغلى ئۇنىڭ مەخسۇس ھاجەتخانا بېجى ئېلىشىغا قوشۇلمىغان. —208.

**128**. «**ئابېھايات سۈيى**» توغرىسىدا «ئىنجىل. يوھان ئىنجىل»نىڭ 4-باب 14-پاراگرافىغا قاراڭ. —213.

**129**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 490—493-بەتلىرىگە قاراڭ. —215.

**130**. ج • ب •ساينىڭ «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا»، 1817-يىل پارىژ 3-نەشرى، 2-توم، 33—52-بەتلەرگە قاراڭ، ئۇ بۇ ئەسەردە كرىزىس توغرىسىدا توختالغان. ئۇنىڭغا ئۇلاپلا، 2-توم، 3-كىتابىدىكى «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ئاساسىي قائىدىلىرى توغرىسىدا قىسقىچە چۈشەنچە»، 459-بەتتە: «تاۋار: سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىنغان مەھسۇلاتتۇر.» دەپ يازغان. —216.

**131** . «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 563-بەتكە قاراڭ. —232.

**132** . «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 554—560-بەتلەر، 564-بەت ۋە كېيىنكى نەچچە بەتكە قاراڭ. —234.

**133** . ج • س • مىلنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى ۋە ئۇنىڭ ئىجتىمائىي پەلسەپىدىكى قوللىنىلىشى»، 1848-يىل لوندون نەشرى، 1-توم مۇقەددىمىسىنىڭ 3—4-بەتلىرىگە قاراڭ. —234.

**134** . ئا • ۋېللىڭتون ئەنگلىيە ئارمىيىسگە قوماندانلىق قىلىپ، 1808—1815-يىللىرى ناپالېئون I گە قارشى قىلغان ئۇرۇشتا شانلىق نەتىجە قازانغانىدى، ۋەھالەنكى ئەنگلىيىنىڭ گېنېرالى ۋ • فېنۋىك (كارس بارونى ) 1855-يىل 11-ئاينىڭ 27-كۈنى ئۇ مۇداپىئە كۆرۈشكە رەھبەرلىك قىلغان كارس شەھىرىنى رۇسسىيە ئارمىيىسگە ئۆتكۈزۈپ بەرگەن. —234.

**135** ئا • ھ • ميۇللېر «دۆلەت ئىدارە قىلىش سەنئىتى پرىنسىپى»، 1809-يىل بېرلىن نەشرى، 2-قىسىم، 280-بەت. —235.

**136** . ۋاڭ ماۋيىننىڭ پۇل تۈزۈمىنى ئىسلاھ قىلىش تەشەببۇسى ۋە ئۇنىڭ 1853-يىلى ۋە 1854-يىلى (شيەنفېڭ 3- ۋە 4-يىلى) ئىككى قېتىم پادىشاھقا سۇنغان مەلۇماتىنىڭ تەپسىلىي ئەھۋالى توغرىسىدا گو مورونىڭ 1936-يىل 10-ئايدا يازغان «‹كاپىتال›دىكى ۋاڭ ماۋيىن» («گو مورو ماقالىلىرى»، 11-توم، 1958-يىل خەلق ئەدەبىياتى نەشرىياتى نەشرى، 28—34-بەتلەر) ۋە ۋۇ خەننىڭ 1937-يىل 3-ئايدا يازغان «ۋاڭ ماۋيىن ۋە شيەنفېڭ دەۋرىدىكى پۇل تۈزۈمى ئىسلاھاتى» («ۋۇ خەن تارىخشۇناسلىق ماقالىلىرىدىن تاللانما»، 2-توم، 1986-يىل خەلق نەشرىياتى نەشرى، 184—210-بەتلەر) گە قاراڭ. —239.

**137** . رۇسسىيە ھۆكۈمىتى 1861-يىلى بېيجىڭغا ئەلچى ئەۋەتكەن. بۇنىڭدىن ئىلگىرى، يەنى 1715-يىلدىن باشلاپ، «رۇسسىيە ئورتودوكسىيە دىنىنىڭ بېيجىڭدا تۇرۇشلۇق تەرغىبات ئۆمىكى» (دىن تارقاتقۇچى ئۆمىكى، تەرغىبات ئۆمىكى دەپمۇ ئاتىلىدۇ) ئەمەلىيەتتە ھۆكۈمەت تەرەپىنىڭ ۋەكىلى رولىنى ئۆتەپ كەلگەن. بۇ جايدىكى «ئەلچىخانا» ئەسلىي «تەرغىبات ئۆمىكى» بولۇشى كېرەك. بۇ يەردىكى جۇڭگو توغرىسىدىكى ئەسەرلەر تەرغىبات ئۆمىكى تۈزگەن ماقالىلەر توپلىمى



«چاررۇسسىيە بېيجىڭدا تۇرۇشلۇق تەرغىباتچىلىرىنىڭ ماقالىلەر مەجمۇئەسى» 3-تومنى كۆرسىتىدۇ. مەزكۇر «مەجمۇئە» رۇسچىدىن نېمىسچىغا تەرجىمە قىلىنغاندا، ئۇنىڭغا «چاررۇسسىيە بېيجىڭدا تۇرۇشلۇق ئەلچىخانىسىنىڭ جۇڭگو توغرىسىدىكى ئەسەرلىرى» دەپ نام قويۇلغان. —239.

**138** . ئىنگلىزچە «sovereign» دېگەن سۆز ھەم «پادىشاھ»، «ئىمپېراتور» دېگەن مەنىنى، ھەم بىر فوند سىتېرلىڭ ئالتۇن پۇلنىڭ نامىنى بىلدۈرىدۇ. —239.

**139** . گ • ۋ • ف • گېگېلنىڭ بارلىق چەكلىمىلەرنىڭ ھەممىسى يوقالدى دېگەن قارىشى توغرىسىدا ئۇنىڭ «لوگىكا ئىلمى» 1-توم «ئوبيېكتىپ لوگىكا»، 1-بۆلۈم «مەۋجۇدىيەت توغرىسىدا» 1833-يىل بېرلىن نەشرى، 421—455-بەتلىرى («گېگېل ئەسەرلىرى»، 3-توم) گە قاراڭ. —240.

**140** . پ • بۇئاگىلبېرنىڭ «فرانسىيىنىڭ تەپسىلاتى» دېگەن ئەسىرى توغرىسىدا «18-ئەسىردىكى مالىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى» 1843-يىل پارىژ نەشرى، 213-بەتكە قاراڭ. «‹سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى، 1-كىتابچە›نىڭ دەسلەپكى ئورىگىنالىدىن پارچىلار» («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 337-بەت) گە قاراڭ. —245.

**141** . **«نەرسىنىڭ نېرۋىسى»** (nexus rerum) تۈرلۈك نەرسىلەرنىڭ باغلىنىشى، ئاساسلىق نەرسە، دېگەن مەنىدە. بۇ يەردە پۇلنى كۆرسىتىدۇ. —246.

**142** . ماركسنىڭ پۇلنى **«رەنە بۇيۇم»** ياكى **«ئىجتىمائىي رەنە بۇيۇم»** دەپ ئاتىشىدا، بىر تەرەپتىن ئارىستوتېلنىڭ ئىشلەتكەن سۆزى («نىكوماخ ئېتىكىسى» 5-توم، 8-باب، 14-پاراگرافقا قاراڭ)، يەنە بىر تەرەپتىن ئەنگلىيە ئىقتىسادشۇناسى ج • بېرېسىنىڭ پۇلغا بەرگەن تەبىرى (ج • بېللېرس «كەمبەغەللەر، سانائەت، سودا، مۇستەملىكە ۋە ئەخلاقىي چۈشكۈنلىشىش» 1699-يىل لوندون نەشرى، 13-بەتكە قاراڭ) كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ماركس «يەتتە خاتىرە دەپتەر ئىندېكسى»دە ئارىستوتېلنىڭ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرگەن («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 311-بەتكە قاراڭ)، بۇ ئىزاھاتتا بېللېرسنىڭ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرگەن.

ماركس ئۆزىنىڭ 1851-يىلى يازغان «لوندون خاتىرىلىرى»نىڭ **«تاماملانغان پۇل سىستېمىسى»**، 90-پاراگرافى («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1986-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4-بۆلۈم، 8-توم، 48-بەت) دا ج • گ • بۈشنىڭ نۇقتىئىنەزىرىنى مۇنداق قىسقىچە يىغىنچاقلاپ ئۆتكەن: «پۇل—بۇرژۇئازىيە جەمئىيىتىدىكى ئومۇميۈزلۈك رەنە بۇيۇم.» (ج • گ •

بوش «دۆلەت ئىقتىسادى ۋە سودا نۇقتىسىدىن ئېيتىلغان پۇل ئوبوروتى» 1800-يىل ھامبۇرگ-كىيل 2-نەشرى، 1-توم، 298—299-بەتلەرگە قاراڭ)، ماركس «لوندون خاتىرىلىرى» نىڭ 6-خاتىرە دەپتىرىدە ج. لوكنىڭ 1691-يىلدىكى «ئۆسۈمنى چۈشۈرۈش ۋە پۇل قىممىتىنى ئۆستۈرۈشنىڭ ئاقىۋىتى توغرىسىدا» دېگەن ئەسىرىدىكى «پۇل-رەنە بۇيۇمدۇر» دېگەن سۆزنى كۆچۈرگەن (« لوك ئەسەرلىرى» (تۆت توپلام) 1768-يىل لوندون نەشرى، 2-توم، 15-بەتكە قاراڭ). يەنە «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم، 110-بەتكە قاراڭ. —246.

143. فوكس زېمىنىدىكى دېلفوي ئاپوللو ئىبادەتخانىسى تاجاۋۇز قىلغىلى بولمايدىغان، بىتەرەپ ئىبادەتخانا دەپ قارىلىپ كەلگەن. بۇ ئىبادەتخانا نۇرغۇنلىغان ھەدىيىلەر ۋە قىممەت نەرسە-كېرەكلەر بىلەن مۇھىم بىر مالىيە مەركىزى بولۇپ قالغان. مىلادىدىن ئىلگىرى 356-يىلى فوكسلىقلار ئىبادەتخانا رايونىنى ئىشغال قىلغان ۋە تالان-تاراج قىلغان، بۇ چوڭ كۆلەملىك ھەربىي كۈرەش (يەنى مىلادىدىن ئىلگىرىكى 356—346-يىللىرىدىكى 3-قېتىملىق مۇقەددەس ئۇرۇش) كە سەۋەب بولغان، ماكېدونىيە پادىشاھى فىلىپ II مۇ بۇ ئۇرۇشقا قاتناشقان. نەچچە يىلدىن كېيىن (مىلادىدىن ئىلگىرى 338-يىلدىكى كايرونىيە ئۇرۇشى)، ئۇ مۇشۇ ئۇرۇشتا غەلىبە قازانغانلىقى ئۈچۈن تەسىرىنى يەنىمۇ كېڭەيتىپ، گرېتسىيىگە ھۆكۈمرانلىق قىلغان. —248.

144. **مۇقەددەس قەدەھ**، ئوتتۇرا ئەسىردىكى رىۋايەتلەرگە ئاساسلانغاندا، ھەزرەت ئەيسانىڭ ئۈممەتلىرى ئەيسانىڭ كرېستتىن ئېقىپ چۈشۈۋاتقان قېنىنى قاچىلىغان مۇقەددەس قەدەھ ئىكەن. ئوتتۇرا ئەسىردىن كېيىن، چېركاۋ مۇقەددەس قەدەھنى ئالتۇن ياكى كۈمۈشتىن ياسىشنى بەلگىلىگەن. ناۋادە كۈمۈشتىن ئىشلەنگەندىمۇ، ئۇنىڭ ئىچىگە يەنە ئالتۇندىن ھەل بېرىش، بەزى ئالتۇن قەدەھلەرگە يەنە مەرۋايىت-ياقۇتلاردىن كۆز قويۇش بەلگىلەنگەن. —249.

145. «**بىز بايلاردىن بولايلى ياكى بايلاردەك كۆرۈنەيلى.**» دىدرونىڭ «1767-يىلدىكى سالون»دىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. —251.

146. **شەرقىي ھىندىستان شىركىتى** ئەنگلىيىنىڭ 1600—1858-يىللىرىدىكى سودا شىركىتى، ئۇ ئەنگلىيىنىڭ ھىندىستان، جۇڭگو ۋە ئاسىيادىكى باشقا مەملىكەتلەردە مۇستەملىكىچىلىك-بۇلاڭچىلىق سىياسىتىنى يۈرگۈزۈش قورالى بولغان. بۇ شىركەت 18-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن باشلاپ ھەربىي قوشۇن ۋە كېمە ئەترىتىگە ئىگە ناھايىتى زور ھەربىي كۈچكە ئايلانغان. ئەنگلىيە مۇستەملىكىچىلىرى



ھىندىستاننى ئىشغال قىلىش مەقسىتىنى شۇ شىركەتنىڭ نامىنى سېتىپ ئەمەلگە ئاشۇرغان. شىركەت ھىندىستان بىلەن بولىدىغان سودىنى مونوپولىيە قىلىش ھوقۇقىنىمۇ ۋە بۇ دۆلەتنىڭ ئەڭ مۇھىم مەمۇرىي ھوقۇقىنىمۇ ئۇزاق مۇددەت كونترول قىلىپ كەلگەن. 1857- 1859-يىللىرىدىكى ھىندىستان مىللىي ئازادلىق قوزغىلىڭى ئەنگلىيىلىكلەرنى ئۆزلىرىنىڭ مۇستەملىكىچىلىك ھۆكۈمرانلىق شەكلىنى ئۆزگەرتىشكە: شىركەت تارقىتىلدى، ھىندىستان ئەنگلىيە پادىشاھلىقىنىڭ تەۋەلىكىدە بولىدۇ، دەپ ئېلان قىلىشقا مەجبۇر قىلغان. —252، 1374.

147. «شەرقىي ھىندىستان (ئالتۇن-كۈمۈش نوكچىسى). ھۆرمەتلىك ئاۋام پالاتاسىنىڭ 1864-يىل 2-ئاينىڭ 8-كۈنىدىكى سوئالىغا جاۋاب»، 3-بەت. —253.

148. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 534-بەتكە قاراڭ. —257.

149. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 541-بەتكە قاراڭ. —260.

150. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»نىڭ تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرىگە كىرگۈزۈلگەن «كاپىتال»، 1-توم، 1—4-نەشرلىرىدە، 1-نەشرىدە بىۋاستە «ئوڭ تاناسىپ» دەپ ئۆزگەرتىلگەندىن باشقا، قالغان نەشرلىرىنىڭ ھەممىسىدە «تەتۈر تاناسىپ» دەپ ئېلىنغان، لېكىن تۈزگۈچى ئىزاھات قىسمىدا مۇنداق دەپ چۈشەندۈرۈش بەرگەن: «ماركس بۇ يەردە پۇل ئوبوروتىدىكى ئادەتتىكى قانۇنىيەتنى كۆرسىتىدۇ (مۇشۇ تومنىڭ 141—144-بەتلىرىدىن پايدىلىنىڭ). بۇنىڭدىن تولىمۇ مۇددىتى ئۇزاقراق بولغان ئەھۋال ئاستىدا، ئوبوروتنىڭ پۇل ۋاستىسى كۆپىيىدىغانلىقىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ. ئىزاھات (107) دىمۇ مۇشۇ نۇقتا چۈشەندۈرۈلگەن.» —265.

151. ماركس بۇ يەردە ۋ. پېتتىنىڭ ئەسىرى «ئىرېلاندىيە توغرىسىدا سىياسىي تەھلىل. 1672-يىلى» 1691-يىل لوندون نەشرىنىڭ قوشۇمچىسى «ئۇقۇمۇشلۇق زاتلارغا»دىن نەقىل كەلتۈرگەن. —266، 271، 513.

152. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 550-بەت ۋە كېيىنكى نەچچە بەتكە قاراڭ. —267.

153. ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى بانكنوتنى ئالتۇنغا ئالماشتۇرۇشتىكى قىيىنچىلىقنى ھەل قىلىش ئۈچۈن، ل.

پۇلنىڭ ئىجادىي پىكرىگە ئاساسەن، 1844-يىلى ئەنگلىيە بانكىسى ئىسلاھات قانۇنىنى يولغا قويۇپ، ئەنگلىيە بانكىسىنى ئىككى مۇستەقىل بۆلەككە، يەنى بانكا بۆلۈمى ۋە تارقىتىش بۆلۈمىگە بۆلگەن ھەمدە بانكنوتقا مەلۇم ساندىكى ئالتۇننى كېپىل قىلىش بەلگىلەنگەن. ئالتۇن كېپىللىكى بولمىغان بـانـكـنـوتـنىڭ تارقىتىلىش مىقدارى 14 مىليون فوند ستېرلىڭ بىلەن چەكلەنگەن. لېكىن 1844-يىلى يولغا قويۇلغان بانكا قانۇنى ئۈنۈملۈك بولمىغان، ئەمەلىيەتتە ئوبوروت قىلىنىۋاتقان بانكنوتنىڭ سانى كېمىنى تولۇقلايدىغان فوندقا ئەمەس، ئوبوروت ساھەسىدىكى بانكنوتقا بولغان ئېھتىياجغا باغلىق بولۇپ قالغان. ئىقتىسادىي كرىزىس يۈز بەرگەن مەزگىلدە، پۇلغا بولغان ئېھتىياج ناھايىتى زور بولغانلىقى ئۈچۈن، ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى 1844-يىلدىكى قانۇنى يولغا قويۇشنى ۋاقىتنچە توختىتىپ، ئالتۇن كېپىللىكى بولمىغان بانكنوتنىڭ ئومۇمىي مىقدارىنى ئاشۇرغان. ماركس «كاپىتال»نىڭ 3-توم، 34-بابىدا 1844-يىلدىكى بانكا قانۇنىنىڭ مەزمۇنى ۋە ئۇنىڭ ئەھمىيىتى توغرىسىدا مەخسۇس باھا بەرگەن.

ماركسنىڭ ئەنگلىيە بانكا تۈزۈمىنىڭ تەرەققىياتىنى تەپسىلىي تەتقىق قىلغانلىقى ۋە 1844-يىلى پىل بانكا قانۇنىنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا ئۇنىڭ 1850—1853-يىلى يازغان «لوندون خاتىرىلىرى» دىكى ئالاقىدار بۆلەكلىرىگە («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1983-يىلى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4-بۆلەك، 7-توم، 89—94-، 108—109-بەتلىرى؛ 1986-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان 4-بـۆلـەك، 8-توم، 111—113-، 251- ۋە 269-بەتلەر) شۇنىڭدەك «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 569—579-بەتلىرىگە قاراڭ. — 267، 788، 1410.

**154**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 563-بەت ۋە كېيىنكى نەچچە بەتكە قاراڭ. — 268.

**155**. د. رىـكـاردونـىڭ «نوكچا ئالتۇن-كۆمۈش باھاسىنىڭ يۇقىرى بولۇشى بانكنوتنىڭ كۇرسى چۈشكەنلىكىنىڭ ئىسپاتى» 1811-يىل لوندون تۈزىتىش كىرگۈزۈلگەن 4-نەشرىگە قاراڭ. — 268.

**156**. «**ئوبوروتتىكى پۇل پرىنسىپى**» (Currency principle) ياكى «ئوبوروتتىكى پۇل نەزەرىيىسى» (Currency theory) — 19-ئەسىردە ئەنگلىيىدە كەڭ تارقالغان بىر خىل پۇل نـەزەرىـيـىسى، بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ 1825-يىلى باشلانغان كاپىتالىزمنىڭ دەۋرىيلىك تەرەققىياتىغا بولغان ئىنكاسى. ئۇ رىكاردونىڭ پۇل سانى نەزەرىيىسىنى ئاساس قىلىپ، تاۋارنىڭ قىممىتى ۋە باھاسى ئوبوروت ساھەسىدىكى پۇلنىڭ سانىنى بەلگىلەيدۇ، دەپ ھېسابلايدۇ. ئۇلارنىڭ



مەقسىتى پۇل ئوبوروتىنىڭ مۇقىملىقىنى ساقلاپ قېلىش ئىدى ھەمدە بۇ مەقسەتكە يېتىشنىڭ بىردىنبىر ۋاستىسى بانكنوتقا زۆرۈر بولغان ئالتۇن كاپالىتى ۋە بانكنوتنىڭ تارقىتىلىش مىقدارىنى قىممەت مـېـتاللارنىڭ ئىمپورت-ئېكسپورت ئەھۋالىغا قاراپ تەڭشەپ تۇرۇشتىن ئىبارەت، دەپ قارىغان. مۇشۇنداق خاتا نەزەرىيىنى ئالدىنقى شەرت قىلىش ئاساسىدا، «ئوبوروتتىكى پۇل نەزەرىيىسى» ئىشلەپچىقىرىش ئۇشۇقچىلىقىدىن بولىدىغان ئىقتىسادىي كرىزىسكە ئۇلار جاكارلىغان پۇل ئوبوروتى قانۇنىيىتىنىڭ بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىغانلىقى ھەل قىلغۇچ سەۋەب بولىدۇ، دەپ قارايدۇ. بۇ نەزەرىيىنىڭ ۋەكىللىك شەخسلىرى س. ج. لويد (1850-يىلدىن باشلاپ ئوۋېرستون بارون بـولغـان)، ر. تورېنس، گ. ۋ. نورمان، ۋ. كلاي، گ. ئارباسنوت قاتارلىق كىشىلەردىن ئىبارەت. ئۇلار مېتال ئوبوروتىدىكى ئابستراكت قانۇنىيەتنى بانكنوتى تارقىتىشقىچە كېڭەيتىشنى تەشەببۇس قىلغان. ئۇلار مېتال پۇلدىن باشقا، يەنە بانكنوتنىمۇ «ئوبوروتتىكى پۇل» (ئوبوروت ۋاسـىـتـىـسـى) دەپ ئاتىغان. ئۇلار قىممەت مېتال ئارقىلىق بانكنوتى ئۈچۈن يېتەرلىك بولغان تەييارلىق فوندى قۇرۇشقا، شۇ ئارقىلىق مۇقىم بولغان پۇل ئوبوروتىنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا بولىدىغانلىقىغا ئىشەنچ باغلىغان، بانكنوتنى تارقىتىشنى قىممەت مېتالنىڭ چىقىرىلىشى، كىرگۈزۈلۈشىگە قاراپ تەڭشەش كېرەك، دەپ قارىغان. ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى مۇشۇ نەزەرىيىگە ئاساسەن ئېلىپ بارغان سىناق (جۈملىدىن 1844-يىلى ۋە 1845-يىلدىكى بانكا قانۇنى) نىڭ ھېچقانداق ئۈنۈمى بولمىغان، شۇنىڭ بىلەن بۇ نەزەرىيىنىڭ ئىلمىي ئاساسى يوقلۇقى، ئەمەلىيەتتىمۇ مەسىلىنى ھەل قىلغىلى بولمايدىغانلىقى ئـىـسـپـاتـلانغـان («مـاركـس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 577-بەتلەرگە قاراڭ). — 268، 1146.

**157**. ج. ر. ماككۇللوخنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد ئەسەرلىرى. ھەرقايسى يەن كىتابلىرى كاتالوگى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1845-يىل لوندون نەشرى، 181-بېتىگە قاراڭ. — 269.

**158**. ج. ستېيۇئارتنىڭ ئالتۇن-كۈمۈشنىڭ ئالاھىدىلىكى — دۇنيا پۇلى دېگەن قارىشىغا ئۇنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى ئۈستىدىكى تەتقىقات» دېگەن ئەسىرى، 1770-يىل بېرلىن نەشرى، 2-توم، 370-بېتىگە قاراڭ؛ ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»، 1-كىتابچىسىدە ستېيۇئارتنىڭ بۇ قارىشىنى تىلغا ئالـغـان. («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 562-بەتكە قاراڭ). — 270.

**159**. «پۇل تاپقۇچى پۇل»، (money which begets money) بۇ سۆز ئا. سمىتنىڭ «خەلق بايلىقىنىڭ خاراكتېرى ۋە سەۋەبى ئۈستىدىكى تەتقىقات»، 1802-يىل لوندون نەشرى، 87-بەتتىن

نەقىل كەلتۈرۈلگەن، ماركسنىڭ «1844-يىلى ئىقتىساد پەلسەپىسى قولىيازمىسى»دىن پايدىلىنىڭ.
—289.

**160**. **فرانسىيە تەتقىقات يۇرتىنى** كۆرسىتىدۇ، ئۇ فرانسىيىنىڭ ئالىي ئىلىم-پەن ئاپپاراتى بولۇپ، بىر قانچە بۆلەك يەنى بىرقانچە ئىنستىتۇتتىن تەركىب تاپىدۇ. دېستۇت دې تراسىي ئېتىكا ۋە سىياسىي ئىنستىتۇتىنىڭ ئاكادېمىكى. —304.

**161**. «**بۇ يەر رودۇس، مۇشۇ يەردە سەكرە!**» (Hic Rhodus, hic salta!) — ئېزوپ مەسەلى «لاپچى»دىن ئېلىنغان. بىر لاپچى ئۆزىنى رودۇس ئارىلىدا يىراقتىن-يىراققا سەكرىگەنمەن، دەپ ماختىنىپ كەتكەنىكەن. باشقىلار مۇشۇ گەپ بىلەن ئۇنىڭغا رەددىيە بەرگەن، ئۇنىڭ كۆچمە مەنىسى مۇشۇ يەردە ئۆزۈڭنىڭ ھۈنىرىڭنى كۆرسىتىپ باق! دېگەن سۆز. —310.

**162**. روشەنكى بۇ يەردە ئا. پاۋلىنىڭ «ئەمەلىي قوللىنىلىدىغان كلاسسىك قەدىمىي قامۇس» 1839—1852-يىللىرى ستۇتگارت نەشرى، 1—6-توپلامىنى كۆرسىتىدۇ. ماركس 1857-يىل 7-ئاينىڭ 16-كۈنى ۋە 9-ئاينىڭ 25-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە بۇ ئەسەرنى تىلغا ئالغان. —312.

**163**. **كۇزا سىياسىي ئۆزگىرىشى** — رۇمىنىيە تارىخىدىكى مۇھىم ۋەقە. 1859-يىل 1-ئايدا، داڭلىق ئىجتىمائىي-سىياسىي پائالىيەتچى ئا. كۇزا ئىلگىرى-كېيىن بولۇپ مولدوۋا ۋە ۋالاچىيا بەگلىكىنىڭ شاھى بولۇپ سايلانغان. ئۇزاق مۇددەت ئوسمان ئىمپېرىيىسىگە قارايدىغان بۇ ئىككى دوناي دەرياسى بەگلىكى 1862-يىلى بىرلىشىپ، رۇمىنىيىنىڭ بىرلىككە كېلىشى ئۈچۈن ئاساس سالغان، كۇزا ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەندىن كېيىن، بىر قاتار بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىسلاھاتلىرىنى ئېلىپ بېرىشقا نىيەت قىلغان. لېكىن ئۇنىڭ سىياسىتى پومېشچىك ۋە بىر قىسىم بۇرژۇئازىيىنىڭ كۈچلۈك قارشىلىقىغا ئۇچرىغان. پومېشچىكلار ۋەكىلى ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەن مىللىي پارلامېنتتا ھۆكۈمەت ئوتتۇرىغا قويغان يەر ئىسلاھاتى لايىھىسى رەت قىلىنغاندىن كېيىن، كۇزا 1864-يىلى سىياسىي ئۆزگىرىش قىلىپ، مىللىي پارلامېنتنى تارقىتىۋېتىپ، يېڭى ئاساسىي قانۇننى ئېلان قىلغان، سايلىغۇچىلارنىڭ دائىرىسىنى كېڭەيتىپ، ھۆكۈمەتنىڭ ھوقۇقىنى كۈچەيتكەن. بۇ خىل يېڭى سىياسىي ۋەزىيەت ئاستىدا ئېلىپ بېرىلغان يەر ئىسلاھاتىدا يانچىلىق تۈزۈمىنى بىكار قىلىش ۋە يەر سېتىۋېلىپ دېھقانلارغا بۆلۈپ بېرىش بەلگىلەنگەن. —313، 446.

**164**. **قەرز ئورنىغا ھاشار** (peonage) — ھاشار ئارقىلىق قايتۇرۇلىدىغان قەرز شەكلى، ماركس



1867-يىل 10-ئاينىڭ 11-كۈنى ل. كۇگېلمانغا يازغان خېتىدە بۇنى شەرھلەپ ئۆتكەن.
—313.

**165**. ۋ. پېتتىنىڭ «ئىرېلاندىيە توغرىسىدا سىياسىي تەھلىل»، 1691-يىل لوندون نەشرى، 64-بەت، مۇشۇ تومنىڭ 592-بېتىدىكى ئىزاھات (1)گە قاراڭ. —319.

**166**. ئېرمم باغ توغرىسىدا «تەۋرات • ئالەمنىڭ يارىتىلىشى»نىڭ 2-باب، 8-پاراگرافىغا قاراڭ. —327.

**167**. ج. بېنتام — ئاتالمىش يارامىلىق پەلسەپە، يەنى مەنپەئەتپەرەسلىك ۋەكىللىرىنىڭ بىرى. ئۇنىڭ ئۈچۈن ئېيتقاندا، شەخسىي مەنپەئەت — بارلىق ھەرىكەتلەرنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچى. ۋەھالەنكى، بارلىق مەنپەئەتلەر، ناۋادا ئۇنى توغرا چۈشىنىدىغان بولساق، ئۇلار ئېچكى جەھەتتە ماسلاشقان ھالەتتە تۇرىدۇ. ھەرقايسى يەككىلەرنىڭ توغرا چۈشىنىشىدىكى مەنپەئەت دەل ئىجتىمائىي مەنپەئەتتۇر.
—328.

**168**. «**پرېستابىلىزم**» (prästabilierte Harmonie) — گ. ۋ. لېيبنىز ئىشلەتكەن سۆز بولۇپ، ئۇنىڭ پەلسەپىسى، بولۇپمۇ ئۇنىڭ ئىدىئوۋدۇئالىزمى بويىچە، ھەرقايسى يەككىلەرنىڭ ماسلاشقان تەرتىپىنى خۇدا ئالدىن بەلگىلەپ قويغان بولىدۇ، ئۇنداق بولمايدىكەن، دۇنيادىكى شەيئىلەر بىر-بىرىدىن ئايرىم ھالەتتە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. —328.

**169**. «ئىنجىل. مەتتەي ئىنجىلى»، 6-باب، 23-پاراگرافى ۋە «ئىنجىل. لوقا ئىنجىل»، 12-باب، 25-پاراگرافى. —335.

**170**. ئا. ر. ج. تۇرگونىڭ بۇ ئەسىرى 1766-يىلى يېزىلغان. ماركس بۇ يىلنى مۇشۇ كىتابنى ئېلان قىلىش يىلى قىلغان. ئەمەلىيەتتە بۇ كىتاب پ. س. دۇپونت دې نېموئۇرس تەرىپىدىن 1769—1770-يىللىرى تۇنجى قېتىم ئېلان قىلىنغان. ماركس بۇ يەردە ئې. دەيېر 1844-يىلى پارىژدا نەشر قىلغان نۇسخىسىدىن نەقىل كەلتۈرگەن. —336.

**171**. «a toolmaking animal» (قورال-سايمان ياسايدىغان ھايۋان) دېگەن سۆز ت. بېنتلېينىڭ ئەسىرى «ماشىنا ئىشلىتىش ئارقىلىق ئىش ۋاقتىنى قىسقارتىشنىڭ پايدىسى ۋە سىياسەتلىرى توغرىسىدىكى خەت-چەكلەر»، 1780-يىل لوندون نەشرىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. ماركس

1859—1863-يىلـلـلـىرى لـوندوندا يازغان 7-خاتىرە دەپتىرىنىڭ 155-بېتىدە، مـۇشـۇ ئـەسـەرنـىڭ 2—3-بەتلىرىدىكى بىر ئابزاسنى كۆچۈرگەن: «كىشلەر ئادەمگە نۇرغۇن ئۇسۇللار بىلەن تەبىر بەردى a toolmaking animal ··· ياكى engineer «فرانكلىن»، بۇلار بەزى كىشلەر تەرىپىدىن ئادەمگە بېرىلگەن ئەڭ ياخشى، ئەڭ ئالاھىدىلىككە ئىگە تەبىر ھېسابلىنىپ قوللىنىلماقتا.» — 336.

**172** . گ • شتورخنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى، ياكى خەلقنىڭ بەختىنى بەلگىلەش پرىنسىپى توغرىسىدا»، 1823-يىل پارىژ نەشرى، 1-توم، 229—238-بەتلەر. — 340.

**173** . ئا • شېربۇلىېنىڭ «بايلىق ياكى نامراتلىق. ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ نۆۋەتتىكى تەقسىملىنىشىدىكى سەۋەب ۋە نەتىجە»، 1841-يىل پارىژ نەشرى، 14-بەت. — 340.

**174** . بۇ ئىنجىلنىڭ كېيىنكى دەستۇرىدىن كۆچۈرۈپ ئىشلىتىلگەن سۆز: «ئىلاھقا ئىشەنمەيدىغان كىشى ياخشى يولدا كېتىۋاتقىنى بىلەن، لېكىن ئۇنىڭ ئاخىرى بارىدىغان يېرى تېگى يوق دوزاقتۇر.» («كېيىنكى دەستۇر. سلا ئەيسا پاراسەت دەستۇرلىرى» ياكى «بېنسىرا ئەقلىيە سۆزلىرى»، 21-باب، 10-پاراگراف). — 359.

**175** . «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 430-بەتكە قاراڭ. — 361.

**176** . **«ئۇنى كۆلۈمسىرەتكەن نەرسە دەل ئەنە شۇ»** دېگەن سۆز گېتىنىڭ «فائۇستى» 1-پەردە 3-كۆرۈنۈش «فائۇستنىڭ كۇتۇپخانىسى»دىن كۆچۈرۈلگەن. — 364.

**177** . **«بۇ تولىمۇ گۈزەل دۇنيادا ھەممە كامالەتكە يەتكەن بولىدۇ»** (Tout pour le mieux dans le meilleur des mondes possibles) دېگەن بۇ سۆز ۋولتېرنىڭ «مۆمىنلەر» ناملىق ھېكايىسىدىكى ھېكمەتلىك سۆز. — 365، 1409.

**178** . **«گويا ئاشىقتەك»** گېتىنىڭ «فائۇستى» 1-پەردە 5-كۆرۈنۈش «لېيپسىگتىكى ئۇۋېبى ۋە مەيخانا»غا قاراڭ. — 366.



**179** . **«ئەمگەكچى پەقەتلا سۆزلىيەلەيدىغان قورالدىن ئىبارەت»**—قەدىمكى رىم يازغۇچىسى مارك تېرېنتىۇس ۋارروننىڭ سۆزىنى كۆچۈرۈپ ئىشلەتكەن. ئۇ «يېزا ئىگىلىكى توغرىسىدا» 1-توم، 17-باب، 1-پاراگرافىدا مۇنداق دېگەن: قۇللار— «سۆزلىيەلەيدىغان قورال»، ھايۋانلار— «ئاۋاز چىقىرالايدىغان قورال»، ساپان— «ئاۋازسىز قورال». ماركس بۇ يەردە دۇرېئو دېلامارېنىڭ «رىملىقلارنىڭ سىياسىي ئىقتىسادى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1840-يىل پارىژ نەشرىدىن نەقىل كەلتۈرگەن. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 247-بەتكە قاراڭ. — 368.

**180** . ماركسنىڭ «كاپىتال (1863—1865-يىللىرىدىكى سىياسىي ئىقتىسادقا دائىر قولىيازما)»، 3-كىتاب («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1992-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 2-بۆلەك، 4-توم، 2-قىسمىغا قاراڭ. — 403، 734، 761، 841، 896، 1046.

**181** . **«ھېچنەرسىدىن ھېچنەرسە يارىتىپ بولمايدۇ»** دېگەن سۆز لۇكرېتىۇسنىڭ «ماددا خاراكتېرى توغرىسىدا» 1-توم، 156، 159-قۇرلىرىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. — 404.

**182** . **فۇكىدىد**—قەدىمكى يۇنان تارىخشۇناسى، ماركس بۇ يەردە ۋىلھېلم روشېرنى كىنايە قىلىپ ۋىلھېلم فۇكىدىد روشېر دەپ ئاتىغان، چۈنكى بۇ چاكىنا ئىقتىسادشۇناس ئۆزىنىڭ ئەسىرى «خەلق ئىگىلىكى پرىنسىپى» 1-نەشرىنىڭ مۇقەددىمىسىدە، ماركس ئېيتقاندەك: «كىچىك پىشىللىق بىلەن ئۆزىنى ئىقتىسادشۇناسلىقتىكى فۇكىدىد، دەپ ئاتىغان». روشېر فۇكىدىدنىڭ ئەسىرىدىن نەقىل كەلتۈرگەندە مۇنداق ئىپادە بىلدۈرگەن: «مەن ئالاھىدە ئۇستاز دەپ تەرىپلەيدىغان قەدىمكى تارىخشۇناسلارغا ئوخشاش، مېنىڭ ئەسىرىمنىڭمۇ ···گە پايدىسى بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن.» ۋەھاكازالار. (ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)»، 15-خاتىرە دەپتەر، 922-بەتكە قاراڭ). — 408.

**183** . گېرمانىيە يازغۇچىسى ۋە ئەدەبىيات تەنقىدچىسى ج • چ • گوتشېد ئەدەبىيات ساھەسىدە بەلگىلىك ئىجابىي رول ئوينىغانىدى، لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇ يېڭى ئەدەبىيات ئېقىمىغا نىسبەتەن بىنورمال كاجلىق قىلغان. شۇڭا ئۇنىڭ ئىسمى ئەدەبىيات ساھەسىدە تەكەببۇر ۋە قاشاڭلىقنىڭ مەنىداش سۆزى بولۇپ قالغان. — 408.

**184** . ماركس «كاپىتال»نىڭ نېمىسچە 1-نەشرىدە مۇشۇ يەردىكى ئىزاھاتتا كەلتۈرگەن توقۇمچىلىق

ساھەسىدىكى بىر مىسال بولۇپ، ئۇ ئۇنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىردىكى قولىيازما)»، 2-خاتىرە دەپتەر، 87-بېتىدىن كۆچۈرۈلگەن. نېمىسچە 2-نەشرىدە تۈزىتىلگەن (31)-ئىزاھاتتىكى مەزمۇن ئېنگېلسنىڭ ماتېرىيالىغا ئاساسەن يېزىلغان. ماركسنىڭ 1865-يىل 11-ئاينىڭ 20-كۈنى ۋە 1868-يىل 5-ئاينىڭ 7-كۈنى ۋە 16-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىگە قاراڭ. —413.

185. ۋ. جەكوبنىڭ «ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىكى قوغدالما تاموژنا بېجىغا موھتاج توغرىسىدا قايتا مۇلاھىزە. پارلامېنت ئەزاسى س. ۋىتبرېد ئەپەندىگە يېزىلغان خەت»، 1815-يىل لوندون نەشرى، 33-بەت. —413.

186. ماركسنىڭ «كاپىتال (1863—1865-يىللىردىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازما)» 3-كىتاب («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1992-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 2-بۆلەك، 4-توم، 2-قىسىم، 2-باب «پايدىنىڭ ئوتتۇرىچە پايدىغا ئايلىنىشى») گە قاراڭ. —414.

187. 1833-يىلىدىكى زاۋۇت قانۇنى «بىرلەشمە پادىشاھلىق زاۋۇتلىرىدىكى بالىلار ۋە ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەمگەك سىجىللىقىنى بەلگىلەش توغرىسىدىكى پەرمان. (1833-يىل 8-ئاينىڭ 29-كۈنى)» («ئاممىۋى ئاددىي قانۇنلار توپلىمى»، 1833-يىل لوندون نەشرى، 103-بابقا قاراڭ)نى كۆرسىتىدۇ. ماركس مۇشۇ تومنىڭ 520—532-بەتلىرىدە 1833-يىلىدىكى زاۋۇت قانۇنى ئۈستىدە مەخسۇس مۇلاھىزە يۈرگۈزگەن. —422، 523.

188. **چىلىيا** سۆزىنىڭ مەنبەسى گرېكچە چىلىياس (Chilias، بىر مىڭ دېگەن مەنىدە). چىلىيا ئەقىدىسى قۇللۇق تۈزۈم يىمىرىلىش مەزگىلىدە بارلىققا كەلگەن بولۇپ، خرىستوسنىڭ قايتا پەيدا بولۇشى ۋە دۇنيادا ئادىل، باراۋەر ھەم بەختلىك بولغان «مىڭ يىللىق پادىشاھلىق»نى تەشۋىق قىلىدىغان دىنىي مىستىكىزم تەلىماتىدۇر. ئۇ دېھقانلار ۋە شەھەردىكى كەمبەغەللەرنىڭ روھىي ھالىتىنى ئەكس ئەتتۈرگەن. بۇ خىل ئېتىقاد خرىستىئان دىنىنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە كەڭ تارقالغان، كېيىن ئوتتۇرا ئەسىردىكى تۈرلۈك دىنىي مەزھەپلەرنىڭ تەلىماتلىرىدا دائىم كۆرۈلۈپ تۇردى. —430.

189. ئان. يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى: ياكى بۈيۈك برىتانىيە زاۋۇت تۈزۈمىنىڭ ئىلمىي، ئەخلاقىي ۋە سودا ئىقتىسادى توغرىسىدا»، 1835-يىل لوندون نەشرى، 406-بەت. —430.



190. ئەنگلىيىنىڭ ئون سائەتلىك ئىش تۈزۈمى قانۇن لايىھىسى توغرىسىدا مۇشۇ تومنىڭ 307—337-بەتلىرى، ئېنگېلسنىڭ «ئەنگلىيىنىڭ ئون سائەتلىك ئىش تۈزۈمى قانۇنى» («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 10-توم، 299—310-بەتلىرى) ۋە ماركسنىڭ «خەلقئارا ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى قۇرۇش خىتابنامىسى» ۋە «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىردىكى قولىيازما)»، 5-خاتىرە دەپتەر، 217—218-بەتلەرگە قاراڭ. —430، 529.

191. **كىچىك شىللىڭچىلار** (little shilling men) بىرمىنگھام ئىقتىسادچىلىرى دەپمۇ ئاتىلىدۇ، ئۇ 19-ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا بىرمىنگھامدا پەيدا بولغان ئىقتىسادشۇناسلىق ئېقىمى. ئۇلار ئۆلچەم بىرلىكى توغرىسىدىكى نەزەرىيىنى تەشۋىق قىلغان، يەنە كېلىپ مۇناسىپ ھالدا پۇلنى پەقەتلا «ھېسابلاش بىرلىكى» دەپ قاراپ، پۇلنىڭ ھېسابلاش بىرلىكى (مەسىلەن فوند ستېرلىڭ، شىللىڭ)نىڭ مەلۇم مىقداردىكى قىممەت مېتال بىلەن باغلىنىشلىق ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلغان. بىرمىنگھام ئېقىمىنىڭ ۋەكىللىرى ت. ئاتۋۇد، م. ئاتۋۇد قېرىنداشلار، ر. سپونېر ۋە باشقا كىشىلەر ئەنگلىيە پۇل ئۆلچەم بىرلىكىنىڭ ئالتۇن مىقدارىنى تۆۋەنلىتىش لايىھىسىنى ئوتتۇرىغا قويغان، بۇ لايىھە «كىچىك شىللىڭ لايىھىسى» دەپ ئاتالغان. بۇ ئېقىمنىڭ نامىمۇ شۇنىڭدىن كەلگەن. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، «كىچىك شىللىڭچىلار» ھۆكۈمەتنىڭ ئوبوروتتىكى پۇل مىقدارىنى ئازلاتماقچى بولغان تەدبىرىگىمۇ قارشى تۇرغان. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ نەزەرىيىسىنى قوللىنىپ، باھانى ئۆستۈرۈش يولى بىلەن سانائەتنى گۈللەندۈرۈپ، دۆلەتنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك روناق تېپىشىغا كاپالەتلىك قىلىشقا بولىدۇ، دەپ قارىغان. ئەمەلىيەتتە، ئۇلار ئوتتۇرىغا قويغان پۇلنىڭ كۇرسىنى چۈشۈرۈش چارىسى پەقەتلا دۆلەت ۋە شەخسنىڭ قەرزىنى كۇرسى چۈشكەن پۇل بىلەن قايتۇرۇش ئۈچۈن شارائىت ھازىرلاپ بېرىپ، تۈرلۈك قەرزگە ئاساسلىق ئېرىشكۈچى، يەنى دۆلەت خەزىنىسى ۋە چوڭ كارخانا خوجايىنلىرىنى مەلۇم مەنپەئەتكە ئېرىشتۈرگەن. ماركس ئۆزىنىڭ ئەسىرى «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» 1-كىتابچىسىدا بۇ ئېقىم توغرىسىدا توختىلىپ ئۆتكەن. («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 31-توم، 476—477-بەتلەرگە قاراڭ). —438.

192. **«پۇل مەسىلىسىدە ئىنساپ-تەۋپىقتىن سۆز ئاچقىلى بولمايدۇ»** — د. ھانسېماننىڭ 1847-يىل 6-ئاينىڭ 8-كۈنى پرۇسسىيە بىرلەشمە پارلامېنتىدا سۆزلىگەن نۇتقىدىكى بىر جۈملە سۆز، «1-نۆۋەتلىك پرۇسسىيە بىرلەشمە پارلامېنتىدا سۆزلەنگەن نۇتۇقلار ۋە نۇتۇق سۆزلىگۈچىلەر»، 1847-يىل بېرلىن نەشرى، 417-بەتكە قاراڭ. ماركس «بۇرژۇئازىيە

ۋە ئەكسىلئىنقىلاب»، 4-پاراگرافنىڭ باش قىسمىدىمۇ بۇ سۆزنى نەقىل كەلتۈرگەن. — 441.

**193**. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)»، 3-خاتىرە دەپتەر، 106-بېتى («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 32-توم، 217—218-بەتلىرى) ۋە 20-خاتىرە دەپتەرنىڭ 1314-بېتىدە ئىش ھەققى تۈزۈمى ۋە نورمال كۈندىلىك ئىش تۈزۈمى توغرىسىدا مۇلاھىزە يۈرگۈزگەن. — 441.

**194**. **«تەشكىلىي قائىدە»**(Règlement organique)—دونايدىكى ئىككى كىنەزلىك (مولدوۋا ۋە ۋالاچىيا)نىڭ تۇنجى ئاساسىي قانۇنى. 1828—1829-يىللىرى رۇسسىيە-تۈركىيە ئۇرۇشى ئاياغلاشقاندىن كېيىن، رۇسسىيە ئارمىيىسى بۇ ئىككى كىنەزلىكنى ئىشغال قىلىۋالغان. بۇ ئاساسىي قانۇننى مۇشۇ ئىككى كىنەزلىكتىكى رۇسسىيە مەمۇرىيەت دائىرىلىرىنىڭ باشلىقى پ . د . كىسىلېۋ 1831-يىلى يولغا قويغان. تەشكىلىي قائىدىگە ئاساسەن، ھەربىر كىنەزلىكنىڭ قانۇن چىقىرىش ھوقۇقى چوڭ يەر ئىگىلىرى سايلاپ چىققان پارلامېنتقا تاپشۇرۇلىدىغان، مەمۇرىيەت ھوقۇقى بولسا يەر ئاقسۆڭەكلىرى، راھىبلار ۋە شەھەرلەردىكى ۋەكىللەر سايلاپ چىققان ئۆمۈرلۈك بەگلەرگە تاپشۇرۇلىدىغان بولغان. قائىدىدە ئەسلىدىكى فېئوداللىق تۈزۈم، جۈملىدىن ئالۋان-ياساق تۈزۈمى ساقلاپ قېلىنغان، شۇنداق قىلىپ چوڭ ئاقسۆڭەكلەر ۋە يۇقىرى قاتلام راھىبلارنىڭ ھۆكۈمرانلىق ئورنى مۇستەھكەملەنگەن. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، تەشكىلىي قائىدىدە يەنە بىر قاتار بۇرژۇئازىيە ئىسلاھاتى بەلگىلەنگەن: دۆلەت ئىچىدىكى تاموژنا بېجىنى بىكار قىلىش، سودا ئەركىنلىكىنى يولغا قويۇش، ئەدلىيە بىلەن مەمۇرىيەتنى ئايرىش، ۋەھاكازالار. 1848—1849-يىللىرىدىكى ئىنقىلاب مەزگىلىدە، تەشكىلىي قائىدە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. — 448.

**195**. بۇ «زاۋۇت ئەمگەك نىزامىغا تۈزىتىش كىرگۈزۈش توغرىسىدىكى پەرمان. (1850-يىل 8-ئاينىڭ 5-كۈنى)»نى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭدا ئىش كۈنىنىڭ ۋاقتى بەلگىلەنگەن.

ماركسنىڭ بۇ يەردە پايدىلانغىنى ئېھتىمال 1859-يىل 8-ئاينىڭ 9-كۈنى بېسىلغان تۆۋەن پارلامېنت قارار چىقارغان «زاۋۇت قانۇنى»نىڭ 3—5-بەتلىرى بولسا كېرەك. — 451، 506، 553.

**196**. بۇ ئىزاھاتنى ئۆزگەرتكەن ئەھۋال توغرىسىدا ماركسنىڭ 1866-يىل 2-ئاينىڭ 10-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىگە قاراڭ، ئۇنىڭدا مۇنداق دېيىلگەن: «مەن «ئىش كۈنى» دېگەن پاراگرافنى تارىخىي يوسۇندا كېڭەيتتىم، بۇ مېنىڭ ئەسلىدىكى پىلانىمدىن ھالقىپ كەتكەن ئىش بولدى. مېنىڭ ھازىر



ئۇنىڭغا قوشقان، مەزمۇنۇم سىزنىڭ 1865-يىلىغا قەدەر بولغان كىتابىڭىزنىڭ (قىسقارتىلغان) مەزمۇنىغا بولغان تولۇقلىما (بۇنى ئىزاھاتتا كۆرسىتىپ ئۆتتۈم)».

«ئىش كۈنى» دېگەن پاراگراف «كاپىتال»نىڭ 1-توم نېمىسچە 1-نەشرىدىكى 3-بابنىڭ تەركىبىي قىسمى، نېمىسچە 2-نەشرىنىڭ 3-بۆلەك، 8-بابى. — 452.

**197**. فائۇھېرنىڭ نېمىسچىسى Faucher، ئۇ fauchen (ھۆركىرەش) بىلەن يىلتىزداش سۆز. ماركس 1867-يىل 11-ئاينىڭ 30-كۈنى كۇگېلمانغا يازغان خېتىدە بىر مەتبۇئات خاتالىقى ئۈستىدە توختالغاندا، «فائۇھېر سىياسىي ئىقتىساد ساھەسىدىكى ‹ئەل كېزەر دىن تارقاتقۇچى›. ئۇ كىشى روشېر، ل، موللى قاتارلىقلارغا ئوخشاش ‹بىلىملىك› گېرمانىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى ھېسابلانمايدۇ... شۇڭا مەن ئۇنى ئەزەلدىن ئىسمىدىكى Faucher دەپ قارىماي، پېئىلدىكى fauchen (ھۆكىرەش) دەپ قارايمەن.» 452.

**198**. ج . چاۋسېرنىڭ «خوراز ۋە تۈلكە» توغرىسىدا دىرايدېنىنىڭ «قەدىمكى ۋە ھازىرقى مەسەللەر»، 1713-يىل لوندون نەشرى، 280-بەتكە قاراڭ. 456.

**199**. «تولۇق كۈنلۈك ئىشچى» بىلەن «يېرىم كۈنلۈك ئىشچى»نىڭ پەرقى توغرىسىدا «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ دوكلاتى. 1858-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنى»، 1858-يىل لوندون نەشرىگە قاراڭ. — 458.

**200**. **مەركىزىي مەخپىي كېڭەش** ئەنگلىيە پادىشاھلىقىغا قارايدىغان ئالىي مەسلىھەت ئورگىنى بولۇپ، كابىنېت ۋەزىرى ۋە باشقا ئەمەلدارلار شۇنىڭدەك دىن ساھەسىدىكى يۇقىرى دەرىجىلىك ۋەكىللەردىن تەركىب تاپىدۇ. ئۇ ئەڭ دەسلەپ 13-ئەسىردە قۇرۇلغان. ئۇ ئۇزاق مەزگىل پادىشاھقا ۋەكىللىك قىلىپ، پارلامېنتتىن ئۆتكۈزمەيلا قانۇن چىقىرىش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇپ كەلگەن. 17-ئەسىردىن ئىلگىرى دۆلەتنى ئىدارە قىلىش جەھەتتە مۇھىم رول ئوينىغان، 18-، 19-ئەسىرلەردە، پارلامېنت تۈزۈمىنىڭ تەرەققىي قىلىشى ۋە كابىنېت ھوقۇقىنىڭ كۈچىيىشىگە ئەگىشىپ، مەركىزىي مەخپىي كېڭەشنىڭ رولى تېزدىن تۆۋەنلەپ، پەقەتلا مۇستەملىكە، دىن ۋە مەمۇرىيەت ئىشلىرى ئۈستىدىكى ئەرزىيەتلەرنى قوبۇل قىلىش ۋە قاراپ چىقىش ھوقۇقىلا ساقلاپ قېلىنغان. ھازىرقى ئەنگلىيىدە ئۇنىڭ ئەمەلىيەتتە ھېچقانداق رولى قالمىدى. — 460، 751، 865، 1210.

**201**. بۇ ماتېرىيالنىڭ ئەمەلىي مەنبەسى «بالا ئىشچىلارنى تەكشۈرۈش كومىتېتى (1862-يىلى).

1-نومۇرلۇق دوكلات»، 1863-يىل لوندون نەشرى، 9-بەت. — 460.

**202**. «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى»دىكى «باشقا ئەمگەك تارماقلىرى» دېگەن پاراگرافقا قاراڭ. — 460، 479.

**203**. «**يەنە شۇ كرىسپىنۇس**» (Ecce iterum Crispinus) — يۇۋېنالىسنىڭ «ھەجۋى شېئىرلار» 4-مىسراسىنىڭ باش جۈملىسى، ھەجۋى شېئىرلارنىڭ 1-بۆلىكىدە ئەسلىي رىم پادىشاھى دومىتىئاننىڭ ئوردا ۋەزىرى كرىسپىنۇسنى قاتتىق سۆككەن بىر پارچە شېئىر بار ئىدى. بۇ سۆزنىڭ كۆچمە مەنىسى: «يەنە شۇ نېمە ئىكەنغۇ»، «يەنە مۇشۇ نەرسە ئىكەنغۇ». — 466.

**204**. ماركس مۇشۇ تومنىڭ 324-ئىزاھاتى (51) ۋە ئۇ 1862-يىل 10-ئايدا يازغان «بولكا پىشۇرۇش» دېگەن ماقالىسىدە بولكىغا يالغان نەرسە ئارىلاشتۇرۇلغانلىق توغرىسىدا سۆزلەپ ئۆتكەن. — 469.

**205**. پروتاگوردان قەدىمكى يۇناننىڭ سوفىزم پەيلاسوپى، ئۇ ماددا ئۈزلۈكسىز ئاقما ھالەتتە تۇرىدۇ، ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، لېكىن بىلىش نەزەرىيىسى جەھەتتە، ئۇ ھەقىقەتنىڭ ئوبيېكتىپلىقىنى ئىنكار قىلىپ، ئادەمنىڭ ھەر بىر بىلىشىنىڭ نىسپىيلىكىنى ياقلايدۇ. ئۇنىڭچە بولغاندا، بىلىشنىڭ مەزمۇنى بىلىدىغان ئادەم تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ: «ئادەم بارلىق شەيئىلەرنىڭ ئۆلچىمىدۇر، مەۋجۇت نەرسە، مەۋجۇت ئۆلچەمدۇر، شۇنداقلا مەۋجۇت بولمىغان نەرسە، مەۋجۇت بولمىغان ئۆلچەمدۇر.» — 469.

**206**. **ئېلېئاتلار** — مىلادىدىن ئىلگىرى 6-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدىن 5-ئەسىرگىچە دەۋر سۈرگەن قەدىمكى يۇنان پەلسەپىسى دائىرىسىدىكى ئىدېئالىستىك مەزھەپ. بۇ مەزھەپنىڭ ئەڭ مۇھىم ۋەكىللىرىدىن شېنوپخون، پارمېند ۋە زېنونلار بار. ئېلېئاتلار ھەرىكەت ۋە ھادىسىنىڭ كۆپ خىللىقى رېئاللىقتا مەۋجۇت بولماستىن، بەلكى پەقەتلا تەسەۋۋۇردا مەۋجۇت بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىماقچى بولغان. — 470.

**207**. **چوڭ زاسداتېللار ئۆمىكى** — 1933-يىلىدىن ئىلگىرى ئەنگلىيىدىكى زاسداتېللار ئۆمىكى بولۇپ، يۇرت ئاتىسى يۇرت ئىچىدىن 12 دىن 23 كىچە بولغان «ساپ دىل، سەممىي كىشى»نى تاللاش بىلەن تەشكىل قىلىنىدۇ. زاسداتېللار ئۆمىكىنىڭ فۇنكسىيىسى دېلو ئۈستىدە ئالدىن تەكشۈرۈش



ئېلىپ بېرىش ھەمدە جاۋابكارنى جىنايى ئىشلار سوتىغا سۈنۈش-سۇنماسلىقنى قارار قىلىشتىن ئىبارەت. — 474.

**208**. ئەنگلىيە دۆلەت دىنى يەكشەنبە كۈنىنى شەببات كۈنى قىلىپ بەلگىلىگەن بولۇپ، بايرام مەزگىلى جەھەتتە يەھۇدىي دىنىغا (جۈمە ئاخشىمىدىن شەنبە ئاخشىمىغىچە بولغان ئارىلىق شەببات كۈنى ھېسابلىنىدۇ) ئوخشىمىغىنى بىلەن، بىراق شەببات كۈنى توغرىسىدىكى بەلگىلىمىلەر ئوخشاشلا چىڭ: شەببات كۈنى ھەرقانداق ئادەم سودا قىلىشقا ياكى ساياھەت قىلىشقا بولمايدۇ، يۈك كۆتۈرۈشكە، ياكى يۈك ئارتىلغان ھايۋانلارنى ھەيدەپ كېلىشكە رۇخسەت قىلىنمايدۇ؛ ھېچقانداق نەرسىنى ئۆيدىن ئەپ چىقىشقا بولمايدۇ، بولۇپمۇ تۈرلۈك ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىش مەنئى قىلىنىدۇ. — 476، 498.

**209**. ئەنگلىيە يېزا ئىگىلىك پرولېتارىيات ھەرىكىتى يەنى **سۋىن قوزغىلىڭى** كۆزدە تۇتۇلىدۇ، ئۇ 1830 — 1833-يىللىرىنىڭ باشلىرىدا ئەنگلىيىنىڭ جەنۇبى ۋە شەرقىي جەنۇبىدىكى نۇرغۇن ۋىلايەتلەردىكى ياللانما دېھقانلار ئۆزلۈكىدىن ئېلىپ بارغان ھەرىكەت بولۇپ، بۇ ھەرىكەت ئىقتىسادىي كرىزىس ۋە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ دان ئاقلاش ماشىنىسىنى ئىشلىتىشى بىلەن كېلىپ چىققان ياللانما دېھقانلارنىڭ نامراتلىشىش ۋە ئىشسىز قېلىش ئەھۋالىنىڭ كۆپىيىشى تۈپەيلىدىن قوزغالغان. قوزغىلاڭ قىلغان ياللانما دېھقانلار دان ئاقلاش ماشىنىسىنى ئىشلىتىشكە قارشى تۇرغان ۋە ئىش ھەققىنى كۆپەيتىشنى تەلەپ قىلغان ھەمدە ئۆزلىرىنىڭ مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن، «كاپىتان سۋىن» دېگەن يالغان نام بىلەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ۋە پومېشچىكلارغا تەھدىت خېتى يازغان، زىرائەت دۆۋىلىرىنى كۆيدۈرۈۋەتكەن، دان ئاقلاش ماشىنىلىرىنى بۇزۇۋەتكەن، لورد گرېينىڭ خۇيگ پارتىيىسى ھۆكۈمىتىنىڭ بۇيرۇقىغا ئاساسەن يېزا پرولېتارلىرىنىڭ بۇنداق پارچە-پۇرات، تارقاق قوزغىلاڭلىرى رەھىمسىز تۈردە قوراللىق باستۇرۇلغان. — 476، 1244.

**210**. 1872-يىل 3-ئاينىڭ ئاخىرى، ۋورۋىك ۋىلايىتىدە يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى بىرلەشمىسى قۇرۇلۇپ، ئۇ يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققىنى ئۆستۈرۈشنى تەلەپ قىلغان ئىش تاشلاشقا رەھبەرلىك قىلغان. بۇ قېتىمقى ئىش تاشلاش ناھايىتى تېزلا ئەتراپتىكى ئوتتۇرا ۋە شەرقىي قىسىمدىكى ۋىلايەتلەرگىچە كېڭەيگەن. 1872-يىل 5-ئايدا، ج. ئاچىنىڭ رەھبەرلىكىدە مەملىكەتلىك يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى بىرلەشمىسى قۇرۇلغان، 1873-يىلىنىڭ ئاخىرىغا بارغاندا ئۇنىڭ ئەزاسى تەخمىنەن 100 مىڭغا يەتكەن. — 477.

**211**. ماركسنىڭ بۇ ئويى ئەمەلگە ئاشمىغان. بۇنىڭدىن باشقا، بۇ يەردىكى 2-توم «كاپىتال»نىڭ 2 - ۋە 3-قىسمىنى كۆرسىتىدۇ. مۇشۇ تومنىڭ 16-بېتىگە قاراڭ. — 477.

**212**. ماركس بۇ يەردە ئۆزىنىڭ ت • كاللىنىڭ «زامانىمىزدىكى ئوبزور. (1) نوۋەتتىكى دەۋر. (2) ئۆلگە تۇرمە» ناملىق كىتابىغا بولغان تەقرىزىنى كۆرسىتىدۇ («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 10-توم، 311—323-بەتلىرىگە قاراڭ). «تالانت يوقىلىپ، چوقۇنۇشلا قالدى» دېگەن بۇ سۆز ئېھتىمال شىللېرنىڭ «ئاختا قىلىنغان ئەر ۋە ئەرلەر» دېگەن شېئىرىدىن كۆچۈرۈلگەن بولسا كېرەك. — 481.

**213**. ۋ • ستىرانج «ساغلام بولۇشنىڭ يەتتە ئامىلى»، 1864-يىل لوندون نەشرى 84-بەت. — 485.

**214**. 1866-يىلىدىكى كرىزىستىن ئىلگىرى، ئەنگلىيىنىڭ سودا-سانائىتى گۈللەپ روناق تاپقان ۋە نۇرغۇنلىغان پاي شىركەتلىرى ئارقا-ئارقىدىن قۇرۇلغان، ھەتتا ج • راسسېل كابىنېتىدىكى لىبېرال بۇرژۇئازىلار 1865-يىلىدىكى بۇ تەرەققىياتنى پۈتكۈل جەمئىيەتنىڭ تەرەققىياتى، دەپ ھېسابلىغان.

ماركس بۇ يەردە بايان قىلغان «تەرەققىيات يىلى»دىكى ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا، ئېنگېلس كېيىن ئۆزىنىڭ ئەسىرى «ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى»، 1892-يىلى نېمىسچە نەشرىنىڭ مۇقەددىمىسى»دە مۇنداق يازغان: «ماركسنىڭ ‹كاپىتال›، 1-تومىدا 1865-يىلىنىڭ ئالدى-كەينىدىكى، يەنى ئەنگلىيىنىڭ سانائىتى روناق تېپىپ پەللىگە يەتكەن مەزگىلدىكى ئەنگلىيە ئىشچىلىرىنىڭ ئەھۋالى ناھايىتى تەپسىلىي بايان قىلىنغان.» — 496.

**215**. **«بىرىتونلار مەڭگۈ، مەڭگۈ قۇل بولمايدۇ!»** (Britons never, never shall be slaves!) — تېكست يازغۇچى ج • تومسون ۋە كومپوزىتور ت • ئاخن 1740-يىلى يازغان ناخشا «ھۆكۈمرانلىق قىل، برىتانىيە!»نىڭ ئاخىرقى بىر مىسراسى. — 497.

**216**. **ئېكسېتېر زالى** لوندوندىكى بىر ئىمارەت بولۇپ، ھەر خىل دىنىي تەشكىلاتلار ۋە خەيرىيەت تەشكىلاتلىرى يىغىن ئۆتكۈزىدىغان جاي. — 498.



**217**. **«مەن ئۆلگەندىن كېيىن جاھاننى توپا بېسىپ كەتسۇن!»** (Après moi le dèluge!) ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بۇ سۆز فرانسىيە پادىشاھى لۇئىس X V ئۆزىنىڭ يېقىن-ئىشەنچلىك ئادەملىرىنىڭ نەسىھىتىگە جاۋابەن ئېيتقان سۆز ئىكەن، ئۇلار ئۇنىڭغا كاتتا زىياپەت ۋە بايرام-تەبرىكلەش مۇراسىملىرىنى ئۆتكۈزۈۋەرمەسلىك ھەققىدە نەسىھەت قىلىدىكەن، ئۇنداق بولمىغاندا دۆلەت قەرزى ئېشىپ، دۆلەتكە خەۋپ يېتىدۇ، دەپ قارىغان. — 507.

**218**. گېتتى «زۇلايكاغا». — 508.

**219**. **«بىر پىيالە قىزىل پۇرچاق ئۇمىچى ئۈچۈن ئۆزىنىڭ چوڭ ئوغۇل ۋارىسلىق ھوقۇقىنى سېتىش»** — ئىنجىل ھېكايىسىدىن ئېلىنغان تەمسىل: بىر كۈنى، ياقۇپ قىزىل پۇرچاق ئۇمىچى قايناتقان بولسا، ئاكىسى ئېساۋ ئوۋدىن چارچاپ قايتىپ كېلىپ، ياقۇپقا پۇرچاق ئۇمىچى ئىچسەم دەپتۇ. ياقۇپ ئۇنداق بولسا چوڭ ئوغۇللۇق نامىنى ماڭا ئۆتۈنۈپ بېرىسەن، دېگەندە، ئېساۋ قەسەم بېرىپ ئۆزىنىڭ چوڭ ئوغۇللۇق ھوقۇقىنى سېتىۋېتىپتۇ. («تەۋرات. ئالەمنىڭ يارىتىلىشى»، 25-باب، 29—34-پاراگرافلار). بۇ سۆز ھازىر ئادەتتىكى كىنايە سۆز بولۇپ قالدى. — 510.

**220**. 1347—1350-يىللىرى غەربىي ياۋروپادا **چۇما ئەدەپ كەتكەن**. ھازىرقى ماتېرىياللارغا ئاساسلانغاندا، شۇ چاغلاردا چۇمادىن تەخمىنەن 25 مىليون ئادەم ئۆلگەن بولۇپ، غەربىي ياۋروپا ئومۇمىي ئاھالىسىنىڭ تۆتتىن بىرىنى ئىگىلىگەن. — 511، 1291.

**221**. ئاللانىڭ ئالتە كۈندە ئاسمان، يەر، دېڭىز ۋە باشقا بارلىق مەۋجۇداتنى ياراتقانلىقى، يەتتىنچى كۈنى ئارام ئالغانلىقى توغرىسىدىكى رىۋايەتلەر «تەۋرات. تەركىي مىسىر»، 20-باب، 1—17-پاراگرافلارغا قاراڭ. — 517.

**222**. بۇ ماتېرىياللارنى ماركس ئېھتىمال ئېنگېلسنىڭ «ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەھۋالى»دىكى بىر پاراگراف «ئايرىم ئەمگەك تارماقلىرى، تار مەنىدىكى زاۋۇت ئىشچىلىرى» دىن نەقىل كەلتۈرگەن بولسا كېرەك، ئۇنىڭدا 1802-يىلىدىكى شاگىرت قانۇنى ۋە 1819-[ئېنگېلس ئۇنى 1818-يىلى، دەپ خاتا يېزىپ قويغان]، 1825-، 1831-يىلى ۋە 1833-يىلىدىكى زاۋۇت قانۇنى تىلغا ئېلىنغان. يەنە ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)»، 20-خاتىرە دەپتەر، 1243-بەتكە قاراڭ. — 523.

**223** . 1833-يىل 6-ئاينىڭ 25-كۈنىدىكى 1-نومۇرلۇق دوكلات، يەنى تۆۋەن پالاتانىڭ قارارىغا ئاساسەن 1833-يىل 6-ئاينىڭ 28-كۈنى بېسىلغان «زاۋۇت تەكشۈرۈش كومىتېتى. خانلىق كومىتېتنىڭ مەركىزىي باھالاش ھەيئىتىنىڭ 1-نومۇرلۇق دوكلاتى». بۇ يەردىكى خەت «زاۋۇت تەكشۈرگۈچىنىڭ ئايال پادىشاھ جانابلىرىنىڭ ئىچكى ئىشلار ۋەزىرىگە سۇنغان دوكلاتى. 1848-يىل 10-ئاينىڭ 31-كۈنىگىچە بولغان يېرىم يىل»، 1849-يىل لوندون نەشرى، 141-بېتىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. —525.

**224** . «**خەۋپ سۇسلۇق قىلىشتا**»، بۇ سۆز رىم تارىخشۇناسى تىتۇس لىۋىسنىڭ «رىمنىڭ شەھەر قۇرۇلغاندىن بۇيانقى تارىخى»، 38-توم، 25-باب، 13-پاراگرافىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن. —526.

**225** . «بىرلەشمە پادىشاھلىقنىڭ بالىلارنىڭ ئەمگىكىنى تەكشەش توغرىسىدىكى قانۇن لايىھىسى، كومىتېتنىڭ دوكلاتى. قوشۇمچە گۇۋاھلىق سۆز»، تۆۋەن پالاتانىڭ قارارىغا ئاساسەن 1832-يىل 8-ئاينىڭ 8-كۈنى بېسىلغان. —526.

**226** . **ئازادلىق پەرمانى** ئېھتىمال ئەنگلىيە ھۆكۈمىتىنىڭ 1831-يىل 11-ئاينىڭ 2-كۈنى ئېلان قىلغان ھىندىستاننىڭ غەربىدە ياشاۋاتقان 14 ياشتىن يۇقىرى نېگىرلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىنى 9 سائەت بىلەن چەكلىگەن، 14 ياشلىقلارنىڭكىنى 6 سائەتتىن چەكلىگەن بەلگىلىمىسىنى كۆرسەتسە كېرەك. —527.

**227** . **جەگەننات**—ھىندى دىنىدىكى چوڭ ئىلاھلارنىڭ بىرى بولغان ۋىشنۇنىڭ نامايەندىسى. جەگەنناتقا چوقۇنغۇچى دىنىي مەزھەپنىڭ ئالاھىدىلىكى دىنىي مۇراسىملاردىكى ئىنتايىن ھەشەمەتچىلىك ۋە چېكىدىن ئاشقان دىنىي ئەسەبىيلىكتىن ئىبارەت، بۇنداق ئەسەبىيلىك مۇرىتلارنىڭ ئۆزىنى ئۆزى قىيناش ۋە ئۆزىنى ئۆزى نابۇت قىلىشلىرىدا ئىپادىلىنىدۇ. چوڭ نەزىر-چىراغ ئۆتكۈزۈلگەن كۈنلەردە، بەزى مۇرىتلار كۆپىنچە ۋىشنۇنىڭ مەبۇتى سېلىنغان ھارۋىنىڭ چاقى ئاستىغا ئۆزىنى تاشلاپ ئۆلۈۋالىدۇ. —528، 1105، 1194.

**228** . ئەنگلىيە نىزامنامە ھەرىكىتىدىكى پروگراما خاراكتېرلىك ھۆججەت **خەلق نىزامنامىسىنى** كۆرسىتىدۇ، ئۇنى 1837-يىلى تۆۋەن پالاتادىكى ئالتە پارلامېنت ئەزاسى ۋە لوندون ئىشچىلار ئۇيۇشمىسىنىڭ ئالتە ئەزاسىدىن تەشكىل تاپقان بىر كومىتېت ئوتتۇرىغا قويغان ھەمدە 1838-يىل



5-ئاينىڭ 8-كۈنى پارلامېنتقا سۇنۇشقا تەييارلىغان لايىھە قاتارىدا ھەرقايسى جايلاردا ئاممىۋى يىغىنلاردا ئېلان قىلغان. نىزامنامە ئالتە تۈرلۈك تەلەپنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: ئومۇمىي سايلام ھوقۇقى (21 ياشقا توشقان ئەرلەر)، پارلامېنتنى ھەر يىلى بىر قېتىم ئۆزگەرتىپ سايلاش، مەخپىي بېلەت تاشلاش، ھەرقايسى سايلام رايونلىرى بىردەك باراۋەر بولۇش، پارلامېنت ئەزاسى نامزاتىنىڭ مال-مۈلۈك سالاھىيەت چەكلىمىسىنى بىكار قىلىش، پارلامېنت ئەزالىرىغا مائاش بېرىش. 1839-، 1842- ۋە 1849-يىلى پارلامېنتنىڭ ئۈچ قېتىملىق يىغىنىدا ئاساسىي نىزامنامىچىلار سۇنغان خەلق نىزامنامىسىنى ماقۇللاش ئىلتىماسىنى رەت قىلغان. —529.

**229** . ئاشلىق قانۇنىغا قارشى ئىتتىپاق (ئىزاھ 24 كە قاراڭ) نى ھىمايە قىلغۇچىلار ئىشچىلارنى قۇترىتقۇلۇق تەشۋىقاتى ئارقىلىق سودا ئەركىنلىكىنىڭ يولغا قويۇلۇشى بىلەن ئىشچىلارنىڭ ئەمەلىي ئىش ھەققى ئۆسىدۇ، ئىشچىلار بۇرۇنقىدىن بىر ھەسسە چوڭ بولغان (big loaf) چوڭ بولكىغا ئېرىشىدۇ، دەپ ئىشەندۈرۈشكە ئۇرۇنغان. ئۇلار تېخى مۇناسىۋەتلىك سۆزلەر يېزىلغان بىر كىچىك، بىر چوڭ بولكىنى كۆتۈرۈپ يۈرۈپ كوچىلاردا قۇترىتقۇلۇق قىلغان. رېئال تۇرمۇش بۇ ۋەدىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ يالغانلىقىنى ئېچىپ تاشلىغان. ئاشلىق قانۇنىنىڭ بىكار قىلىنىشى بىلەن مۇستەھكەملەنگەن ئەنگلىيە سانائەت كاپىتالى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ جانجان مەنپەئىتىگە ھۇجۇم قىلىشقا باشلىغان. —530، 848.

**230** . خرىستىئان دىنىنىڭ «مىڭ يىللىق پادىشاھلىق» توغرىسىدىكى دىنىي ئەقىدىلىرىگە ئاساسەن، ئاخىر زامان بولۇشتىن ئىلگىرى، خرىستوس ئۆزى ھۆكۈمران بولۇپ دۇنيانى مىڭ يىل سورايدۇ. بۇ مەزگىلدە، خرىستىئان دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغان ئەۋلىيالار تىرىلىدۇ ھەمدە خرىستوس بىلەن بىرگە ھۆكۈمران بولىدۇ؛ ئالۋاستىلار ۋاقتىنچە سولۇنۇپ قۇلۇپلىنىدۇ، ئىنجىل دۇنياغا ئوكۇشلۇق تارىلىدۇ. «ئىنجىل. يوھان بىشارەتلىرى»، 20-باب، 3-، 4-پاراگرافلار. —530.

**231** . **پۇقرالار ئۇيۇشمىسىنىڭ ئەزاسى**—18-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى فرانسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلابى مەزگىلىدە، پۇقرالار ئۇيۇشمىسى (1792—1795-يىللىرى فرانسىيە جۇمھۇرىيىتى مىللىي پارلامېنتى) ھەرقايسى ئۆلكە ۋە ئارمىيىدە تۇرغۇزغان ئالاھىدە ئىجازەتلىك تولۇق ھوقۇقلۇق ۋەكىل. —536.

**232** . ئەنگلىيە پارلامېنتىنىڭ 3-قېتىم يەنى ئاخىرقى قېتىم خەلق نىزامنامىسى (ئىزاھ 228گە قاراڭ) نى رەت قىلغانلىقىنى يوشۇرۇن كۆرسىتىدۇ. نىزامنامە تەرەپدارلىرى ئەسلىي 1848-يىل 4-ئاينىڭ

10-كۈنى لوندوندا چوڭ كۆلەملىك كۈچ كۆرسىتىش نامايىشى ئۇيۇشتۇرۇشنى، نامايىشچى ئامما پارلامېنت بىناسىنىڭ ئالدىغا بېرىپ، خەلق نىزامنامىسىنى ماقۇللاشنى تەلەپ قىلىدىغان ئىلتىماسنى ئۆچىنچى قېتىم سۇنۇشنى بەلگىلىگەن. ھۆكۈمەت بۇ نامايىشنى چەكلىگەن ھەمدە ئارمىيە ۋە ساقچى يۆتكەپ توسقان. نىزامچىلارنىڭ نۇرغۇن رەھبەرلىرى، مەسىلەن ئا. ئوكونور مەۋقەسىدىن تەۋرىنىگەن، ئۇلار نامايىش قىلىشتىن ۋاز كەچكەن ھەمدە نامايىشچى ئاممىنى تارقىلىشقا دەۋەت قىلغان. ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى نامايىشنىڭ مەغلۇب بولغانلىقىدىن پايدىلىنىپ ئىشچىلارغا قارشى تۇرغان ۋە نىزامچىلارنى باستۇرغان. بۇنىڭ نەتىجىسىدە چوڭ كۆلەملىك قولغا ئېلىش باشلىنىپ، ئەڭ داڭلىق، ئەڭ ئاكتىپ ۋە ئەڭ رادىكال 500 چە ئادەمنى قولغا ئالغان، بۇنىڭ ئىچىدە جونېسمۇ بار بولۇپ، ئۇ 1848-يىل 6-ئايدىن 1850-يىل 7-ئايغىچە قامالغان. ئېنگېلس «1845-يىلى ۋە 1885-يىلىدىكى ئەنگلىيە»دە نىزامچىلارنىڭ بۇ قېتىمقى ھەرىكىتىنىڭ مەغلۇبىيىتىنى تىلغا ئالغىنىدا «ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ھەرىكىتى ئارقا سەھنىگە ئىتتىرىلىپ قويۇلدى، كاپىتالىستلار سىنىپى ئومۇمىيۈزلۈك غەلىبە قازاندى» دېگەن. —537.

233. بۇ يەردە پارىژ ئىشچىلىرىنىڭ 1848-يىل 6-ئاينىڭ 23—26-كۈنلىرىدىكى قەھرىمانە قوزغىلىڭى كۆزدە تۇتۇلىدۇ، بۇ قوزغىلاڭ چوڭ بۇرژۇئازىيە سىنىپىنىڭ ئىشچىلار ھەرىكىتىگە قارشى تۇرغانلىقى ھەمدە ئىشچىلارغا ئىش تېپىپ بېرىش مەقسىتىدە قۇرۇلغان دۆلەت ئىشخانىلىرىنى تاقىۋېتىشكە بۇيرۇق چۈشۈرگەنلىكىدىن كېلىپ چىققان. 6-ئاينىڭ 25-كۈنى قوزغىلاڭنى باستۇرغان گېنېرال برېيا فۇنتاينېبلېئۇ قاراۋۇل پونكىتىدا قوزغىلاڭچىلار تەرىپىدىن ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن، شۇڭا ئىككى قوزغىلاڭچىغا كېيىن ئۆلۈم جازاسى بېرىلگەن. تۆت كۈن قەھرىمانلارچە كۈرەش قىلغاندىن كېيىن 45 مىڭ ئىشچى كاۋېنياك گېنېرالنىڭ قىسمى تەرىپىدىن باستۇرۇلغان، بۇ ئالدى بىلەن كۈرەش قىلىۋاتقان ئىشچىلارنى ئەمگەكچى دېھقانلاردىن ئايرىۋېتىش يولى بىلەن ئىشقا ئاشۇرۇلغان. قوزغىلاڭنىڭ مەغلۇبىيىتى ياۋروپا مىقياسىدىكى ئىنقىلابىي كۈچلەرنى ئاجىزلىتىپ، ئەكسىلئىنقىلابچىلارنىڭ قايتۇرما ھۇجۇمى ئۈچۈن پايدىلىق شارائىت ھازىرلاپ بەرگەن. ماركس «1848-يىلدىن 1850-يىلغىچە فرانسىيىدە بولغان سىنىپىي كۈرەش» دېگەن ئەسىرىدە شۇ قېتىمقى قوزغىلاڭ ئۈستىدە مۇلاھىزە يۈرگۈزگەندە مۇنداق كۆرسەتكەن: «بۇ — ھازىرقى جەمئىيەتنى ئايرىپ تۇرىدىغان ئىككى سىنىپ ئوتتۇرىسىدا بولغان تۇنجى قېتىملىق چوڭ كۆلەملىك ئۇرۇش. بۇ — بۇرژۇئازىيە تۈزۈمىنىڭ ھايات-ماماتى ئۈستىدە ئېلىپ بېرىلغان كۈرەش.» «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 10-توم، 153-بەتكە قاراڭ. —538.

234. **جىنايەت گۇماندارلىرىنى جازالاش قانۇنى** (loi des suspects)، جەمئىيەت ئامانلىقىنى



ساقلاش قانۇنى دەپمۇ ئاتىلىدۇ (lois de sūureté publique)، ئۇ 1858-يىل 2-ئاينىڭ 19-كۈنى فرانسىيە قانۇن چىقىرىش ئۆمىكى ماقۇللىغان قانۇن. مەزكۇر قانۇن پادىشاھ ناپولېئون Ⅲ ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈمىتىگە ئىككىنچى ئىمپېرىيىگە دۈشمەنلىك بىلەن قارايدىغان بارلىق گۇمانلىق ئۇنسۇرلارنى تۈرمىگە تاشلاشقا ياكى فرانسىيە ۋە ئالجىرىيىنىڭ چەت رايونلىرىغا پالاشقا، ياكى فرانسىيىدىن تولۇق قوغلاپ چىقىرىشقا بولىدىغان چەكسىز ھوقۇق بەرگەن. —538.

235. شېكسپىر «ۋېنىتسىيە سودىگىرى»، 4-پەردە، 1-كۆرۈنۈش. —542، 543.

236. **ئون تاختىغا ئويۇلغان قانۇن**—رىم قۇللۇق تۈزۈمىدىكى دۆلەتتە ئەڭ قەدىمىي قانۇن ھۆججىتى «12 مىس تاختىغا ئويۇلغان قانۇن»نىڭ دەسلەپكى لايىھىسى بولۇپ، مىلادىدىن ئىلگىرى 451-يىلى تۈزۈلگەن. بۇ قانۇن خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى ھىمايە قىلىدۇ، ئۇنىڭدا قەرزنى قايتۇرالمىغانلىقى كىشىنى ئەركىنلىكتىن مەھرۇم قىلىپ، قۇل قىلىش ياكى ئۆلتۈرۈپ جەسىتىنى پارچىلىۋېتىش كېرەك، دەپ بەلگىلەنگەن، ئۇ رىم خۇسۇسىي قانۇنىنىڭ باشلىنىشى ھېسابلىنىدۇ. —543.

237. س. ن. ھ. لىنگې «ھەق تەلەپ قانۇنى توغرىسىدا، ياكى جەمئىيەتنىڭ ئاساسىي قائىدىلىرى»، 1767-يىل لوندون نەشرى، 2-توم، 5-كىتاب، 20-بابقا قاراڭ. —543.

238. گېرمانىيە پەيلاسوپى گ. ف. دوم ئۆزىنىڭ ئەسىرى «خرىستىئان دىنىنىڭ قەدىمكى مۇقەددەس رەسمىيەتلىرى»، 1847-يىل ھامبۇرگ نەشرى، 1-توم، 33—34-بەتلىرىدە خرىستىئان دىنىنىڭ دەسلەپكى مۇرتلىرىنىڭ مۇقەددەس زىياپەت ئۆتكۈزۈلگەندە ئادەم گۆشى يېگەنلىكىنى ئىسپاتلىغان. ماركس 1847-يىل 11-ئاينىڭ 30-كۈنى لوندوندا نېمىس ئىشچىلىرى مائارىپ جەمئىيىتىدە قىلغان نۇتقىدىمۇ بۇنى تىلغا ئېلىپ ئۆتكەنىدى. —543.

239. **ئاتا مىراس سوت** پومېشچىكلار سوتىنى كۆرسىتىدۇ، ئۇلار فېئودال يەر ئىگىدارلىق ھوقۇقى دائىرىسىدە تۆۋەنرەك ئەدلىيە ھوقۇقى (مال-مۈلۈك ئەدلىيە ھوقۇقى، مىراس ئەدلىيە ھوقۇقى ۋە يەر مۈلۈك ئەدلىيە ھوقۇقى)غا ئىگە بولىدۇ. بۇنداق سوت ئۆز ھوقۇقىنى كۆپ ھاللاردا، ئاتا مىراس سودىيە (يېزا باشلىقى ياكى خوجىدار)غا ھاۋالە قىلىش يولى بىلەن يۈرگۈزىدۇ. —546.

240. ش. فۇرىيې تەسۋىرلىگەن كەلگۈسى جەمئىيەتتە، كىشىلەر بىر ئىش كۈنىدە نەچچە خىل ئەمگەك

بىلەن شۇغۇللىنىدۇ، يەنى ئىش كۈنى بىرقانچە «قىسقا ۋاقىتلىق ئىش» (courtes seances) تىن تەركىب تاپىدۇ، ھەر بىر ئىش بىر يېرىم سائەتتىن ئىككى سائەتكىچە بولىدۇ. فۇرىيې مۇنداق ھېسابلايدۇ، مۇشۇنداق ئىشلىگەندە ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى زور دەرىجىدە ئاشىدۇ، ئەڭ نامرات ئەمگەكچىمۇ ئىلگىرىكى ھەرقانداق كاپىتالىستقا قارىغاندا ئۆزىنىڭ بارلىق ئېھتىياجىنى تېخىمۇ تولۇق قاندۇرالايدۇ. —549.

**241**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 10-توم، 307-بەتكە قاراڭ. —551.

**242**. **فېۋرال ئىنقىلابى** 1848-يىل 2-ئايدا پارتلىغان فرانسىيە بۇرژۇئا دېموكراتىك ئىنقىلابىنى كۆرسىتىدۇ. پۇل مۇئامىلە بۇرژۇئازىيىسىنىڭ مەنپەئىتىگە ۋەكىللىك قىلغان «ئىيۇل خاندانلىقى» ئىنتايىن ئەكسىيەتچىل سىياسەتنى يولغا قويۇپ، ھەرقانداق سىياسىي ئىسلاھات ۋە ئىقتىسادىي ئىسلاھاتقا قارشى تۇرۇپ، كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىياتىغا توسقۇنلۇق قىلغان، پرولېتارىيات ۋە دېھقانلارغا بولغان ئېكسپىلاتاتسىيىنى كۈچەيتىپ، پۈتۈن مەملىكەت خەلقىنىڭ نارازىلىقىنى قوزغىغان؛ يېزا ئىگىلىكىدە ھوسۇلنىڭ كېمىيىشى ۋە ئىقتىسادىي كرىزىس دۆلەت ئىچىدىكى زىددىيەتنى تېخىمۇ كەسكىنلەشتۈرۈۋەتكەن. 1848-يىل 2-ئاينىڭ 22—24-كۈنلىرى پارىژدا ئىنقىلاب پارتلاپ، «ئىيۇل خاندانلىقى» ئاغدۇرۇپ تاشلىنىپ، بۇرژۇئا جۇمھۇرىيەتچىلىرىنىڭ ۋاقىتلىق ھۆكۈمىتى قۇرۇلۇپ، فرانسىيە 2-جۇمھۇرىيىتىنىڭ قۇرۇلغانلىقى جاكارلانغان. ئۇ ياۋروپادا 1848—1849-يىللىرى بولغان زور ئىنقىلاب ئىچىدىكى تۇنجى ئىنقىلاب ھېسابلىنىدۇ. پرولېتارىيات ۋە ئۇششاق بۇرژۇئازىيە شۇ ئىنقىلابقا ئاكتىپ قاتناشقان، لېكىن ئىنقىلابنىڭ مېۋىسى بۇرژۇئازىيىنىڭ قولىغا ئۆتۈپ كەتكەن. —567.

**243**. بۇ 1866-يىل 8-ئاينىڭ 20—25-كۈنلىرى بالتىموردا چاقىرىلغان ئامېرىكا ئىشچىلار قۇرۇلتىيىنى كۆرسىتىدۇ. قۇرۇلتايغا ئىشچىلار بىرلەشمىسىگە ئۇيۇشقان 60 مىڭدىن ئارتۇق ئىشچىنىڭ 60 ۋەكىلى قاتناشقان. قۇرۇلتايدا قانۇندا سەككىز سائەتلىك ئىش تۈزۈمىنى بەلگىلەش، ئىشچىلارنىڭ سىياسىي پائالىيىتى، كوپېراتىپ، بارلىق ئىشچىلارنى ئىشچىلار بىرلەشمىسىگە ئۇيۇشتۇرۇشقا ئوخشاش مەسىلىلەر مۇزاكىرە قىلىنغان. ئۇنىڭدىن باشقا، قۇرۇلتايدا ئىشچىلار سىنىپىنىڭ سىياسىي تەشكىلاتى — مەملىكەتلىك ئەمگەكچىلەر ئىتتىپاقى قۇرۇش قارار قىلىنغان. —568.

**244**. بۇ يەردە نەقىل كەلتۈرۈلگەن خەلقئارا ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى جەنۋە ۋەكىللەر قۇرۇلتىيىنىڭ قارارى ماركسنىڭ 1866-يىل 8-ئاينىڭ ئاخىرى يازغان «بىر قانچە مەسىلە توغرىسىدا ۋاقىتلىق مەركىزىي



كومىتېت ۋەكىللىرىگە بېرىلگەن يوليورۇق» دېگەن ماقالىسىگە ئاساسەن تەييارلانغان. —569.

**245**. «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2-نەشرى، 10-توم، 299-بەتكە قاراڭ. —570.

**246**. **«ئۆزلىرىنى ئازابلايدىغان زەھەرلىك يىلان»** — ھاينىنىڭ «ھېنرىخ» (شېئىرلار توپلىمى «دەۋر شېئىرلىرى») ئىچىدىكى مىسرا. —570.

**247**. **چوڭ نىزامنامە** (Magna Charta)، يەنى ئەركىن چوڭ نىزامنامە (Magna Charta Libertatum) بولۇپ، ئۇنى رىتسارلار ۋە شەھەر ئاھالىسىنىڭ قوللىشىغا ئېرىشكەن ئەنگلىيە چوڭ فېئوداللىرى ۋە ئارخىئېپىسكوپى ئەنگلىيە پادىشاھى «يەرسىز پادىشاھ جون»غا تۇتقان. 1215-يىل 6-ئاينىڭ 15-كۈنى ئەنگلىيە پادىشاھى «يەرسىز پادىشاھ جون» ئىمزا قويغان شۇ چوڭ نىزامنامىدە پادىشاھنىڭ ھوقۇقىغا چەك قويۇلغان، ئۇنىڭدا ئالدى بىلەن چوڭ فېئوداللار ۋە ئاقسۆڭەكلەرگە نەپ تەگكەن، ھەتتا ئۇلارنىڭ فېئوداللىق ئىمتىيازىغا دەخلى يەتكەندە، قوزغىلاڭ كۆتۈرۈپ خانلىققا قارشىلىق كۆرسىتىشكە بولىدىغانلىقىمۇ بەلگىلەنگەن. رىتسارلارغا ۋە شەھەر ئاھالىلىرىغىمۇ ئازراق يول قويۇلغان، لېكىن نىزامنامىدە ئاساسلىق ئاھالە ئاممىسىغا ۋە يانچىلارغا ھېچقانداق ھوقۇق بېرىلمىگەن. ماركس بۇ يەردە ئەنگلىيە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كاپىتالغا قارشى ئۇزاق مۇددەت قەيسەرلىك بىلەن كۈرەش قىلىش ئارقىلىق قولغا كەلتۈرگەن ئىش كۈنىگە چەك قويۇش قانۇنىنى كۆرسىتىدۇ. —571.

**248**. بۇ 1789-يىل 8-ئاينىڭ 26-كۈنى پارىژدا ئاساسىي قانۇن تۈزگۈچى خەلق پارلامېنتى ماقۇللىغان ئىنسانىي ھوقۇق خىتابنامىسىنى يەنى «ئىنسانىي ھوقۇق ۋە پۇقرالىق ھوقۇق خىتابنامىسى»نى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭدا ئەركىنلىك، مال-مۈلۈككە ئىگە بولۇش، بىخەتەر ياشاش ۋە ئېزىلىشكە قارشى تۇرۇش ئىنسانلارنىڭ تارتىۋېلىشقا بولمايدىغان تەبىئىي ئىنسانىي ھوقۇقى دەپ جاكارلانغان. —571.

**249**. **نېمىدېگەن زور ئۆزگىرىش-ھە!** (Quantum mutatus ab illo!) ۋېگىر «يانىياش ناخشىسى» 2-توم 274-بەتكە قاراڭ. —571.

**250**. ئارخىمېد: ئەگەر مۇستەھكەم تايىنىش نۇقتىسى بولىدىغان بولسا، ئالەمنىمۇ پۈتۈنلەي ئاغدۇرۇۋېتەتتىم!» دېگەن. —576.

251. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى — (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 14-خاتىرە دەپتەر 782—851-بەتلەرگە قاراڭ. —581.

252. «ھەقىقەتەن ھېچنېمىنى ئۆگىنەلمىدۇق» دېگەن بۇ سۆز فرانسىيىنىڭ دېڭىز ئارمىيە گېنېرال پولكوۋنىكى مالېت-دىلپاڭنىڭ بىر پارچە خېتىدە كۆرۈلگەن(«مالېت-دىلپاڭ ئەسلىمىلىرى ۋە خەت-چەكلىرى، فرانسىيە ئىنقىلابى تارىخى» 1851-يىل پارىژ نەشرى، 2-توم 197-بەت). بۇ سۆز ئىنتايىن كەڭ تارقالغان بولۇپ، بەزىلەر تالېيران شۇنداق دېگەن دەپمۇ قارايدۇ. بۇ سۆز 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرى فرانسىيە بۇرژۇئا ئىنقىلابى داۋامىدا ھېچقانداق ساۋاق ئالمىغان خانپەرەسلەر پارتىيىسىگە قارىتا ئېيتىلغان. —581.

253. چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ ھادىسىلەرنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىگە يېپىشۋېلىپ، ھادىسىنىڭ قانۇنىيىتىگە قارشى تۇرىدىغانلىقى توغرىسىدا ماركسنىڭ 1868-يىل 7-ئاينىڭ 11-كۈنى ل. كۇگېلمانغا يازغان خېتىگە شۇنىڭدەك ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861-1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 15-خاتىرە دەپتەر 920-921-بەتلەرگە قاراڭ. —581.

254. ب • سپىنوزا «ئېتىكا»(بىرىنچى بۆلەك، تولۇقلىمىسى)دا، نادانلىق—ھەرگىز تولۇق ئاساس بولالمايدۇ، دېگەن. بۇ سۆز راھىبچىلىق مەقسەت نەزەرىيىسى نىيەت قىلىدىغان تەبىئەت قارىشىنىڭ ۋەكىللىك ئەرباپلىرىغا قارىتا ئېيتىلغان، ئۇلار «خۇدانىڭ ئىرادىسى» ھەممە ھادىسىلەرنىڭ يۈز بېرىشىدىكى سەۋەبىنىڭ سەۋەبى دەپ قارايدۇ، ئۇلارنىڭ دەلىللەشتە قوللىنىدىغان بىردىنبىر ئۇسۇلى باشقا ھادىسىلەرنىڭ سەۋەبى جەھەتتىكى نادانلىقىغا ئىلتىجا قىلىشتۇر. —581.

255. گ • ۋ • ف • گېگېلنىڭ سانىنىڭ سۈپەتكە ئۆزگىرىشىگە دائىر كۆزقارىشى توغرىسىدا ئۇ يازغان «لوگىكا» 1-توم «ئوبيېكتىپ لوگىكا» 1-قىسىم «مەۋجۇدىيەت نەزەرىيىسى» 1833-يىل بېرلىن نەشرى ( «گېگېل ئەسەرلىرى» 3-توم)غا قاراڭ. ماركس 1867-يىل 6-ئاينىڭ 22-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە ئۆزىنىڭ بۇ يەردە قول سانائەتچى ئۇستىلار كاپىتالىستقا ئايلانغان ئەھۋالنى گېگېلنىڭ كۆزقارىشى ئارقىلىق تەسۋىرلىگەنلىكىنى تىلغا ئالغان.

ئېنگېلس مۇشۇ بەتنىڭ ئاستىدىكى ئىزاھاتتا (205a) شۇنىڭدەك كېيىن يازغان «ديۈرىڭغا قارشى» دېگەن كىتابىدا سان سۈپەتكە ئۆزگىرىدىغان دىئالېكتىك تەرەققىياتنى خىمىيۋى جەريانغا ئاساسەن تەسۋىرلىگەن. — 584.



256. م • ليۇتېر «سودا ۋە جازانىخورلۇق توغرىسىدا»، «قەدىرلىك مارتىن ليۇتېر دوكتور ئەپەندى ئەسەرلىرى توپلىمى 6-قىسىم» 1589-يىل ۋىتتېنبېرگ نەشرى 296-بەتكە قاراڭ. —585، 1376.

257. ئا • كېتلېنىڭ ئوتتۇرىچە ئىندىۋىدۇئال ھەققىدىكى مۇھاكىمىسى توغرىسىدا ئۇ يازغان «ئادەملەر ۋە ئادەملەر ئىقتىدارىنىڭ تەرەققىي قىلىشى ياكى ئىجتىمائىي فىزىكا توغرىسىدا» 1842-يىل ئېدىنبورگ نەشرى 9-بەتكە قاراڭ. —612.

258. ۋ • روشېر «خەلق ئىگىلىكى سىستېمىسى» 1-توم «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق قائىدىسى» 1858-يىل ستۇتتارت-ئاۋگسبۇرگدا كۆپەيتىپ بېسىلغان 3-نەشرىنىڭ 88-89-بەتلىرى. —614.

259. ماركس «كاپىتال (1863 – 1865-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازما)» 3-قىسىم («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1992-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 2-بۆلەك 4-توم 2-كىتاب 1-باب «قوشۇمچە قىممەتنىڭ پايدىغا ئايلىنىشى»).

ئېنگېلس «كاپىتال» 1-توم نېمىسچە 4-نەشرىنىڭ كوررېكتورلۇقىنى كۆرۈشتىن ئىلگىرى، بۇ ماقالىنى ۋە «كاپىتال» 3-كىتابىنىڭ 2-4-بۆلۈملىرىنى كۆرۈپ بولغان ۋە نەشرگە بېرىشكە تەييارلىغان. ئېنگېلسنىڭ 1890-يىل 4-ئاينىڭ 9-كۈنى ف • د • نايۋېنخۇسقا يازغان خېتىگە قاراڭ. —617، 496.

260. ئارىستوتېل «نىكولماخ ئېتىكىسى» دا ئادەملەرنى شەھەر ئاھالىسى دەپ تەرىپلىگەن (zoon politicon). «politicon» دېگەن سۆزنىڭ «دۆلەتتىكى»، «شەھەردىكى» دېگەن مەنىلىرى بار، چۈنكى قەدىمكى يۇناندا، شەھەر بىلەن دۆلەت بىر ئۇقۇم ئىدى، ئۇلار (polis) دېگەن بىر سۆز بىلەن ئىپادىلىنەتتى. ئادەمنىڭ تەرىپى توغرىسىدا، ماركسنىڭ 1857—1858-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازمىسىنىڭ «كىرىش سۆز» قىسمىدىمۇ باياناتلار بار ( «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم 25-بەتكە قاراڭ). —619.

261. خىيالىي سوتسىيالىزمچىلار ئىدىيىسىنىڭ تەسىرى ئاستىدا، رودېل شەھىرى (مانچېستېرنىڭ شىمالى)دىكى ئىشچىلار 1844-يىلى ئادىل پىشۋالار جەمئىيىتى قۇرغان. دەسلەپتە ئۇ بىر ئىستېمالچىلار ھەمكارلىق جەمئىيىتى ئىدى، ئۇزاققا بارماي كېڭىيىپ، ئىشلەپچىقىرىش ھەمكارلىق

ئاپپاراتىغا ئايلانغان. رودېل شەھرىدە پىشۋالار جەمئىيىتىنىڭ قۇرۇلۇشىغا ئەگىشىپ، ئەنگلىيە ۋە باشقا دۆلەتلەردىكى ھەمكارلىق ھەرىكەتلىرى يېڭى دەۋرگە قاراپ قەدەم تاشلىغان. —629.

262. ئاۋ. كونت ئۆزىنىڭ 1830–1842-يىللىرى نەشر قىلىنغان «دەلىللەنگەن پەلسەپە دەرسلىكى» دېگەن ئەسىرىدە دەلىللىچىلىككە ئىسپات كۆرسەتكەن، ئۇنىڭدا پەن ئاساسەن رېئال مەۋجۇت شەيئى يەنى ئەمەلىي («دەلىللەنگەن») نەرسە شۇنىڭدەك ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتلەرنى تەكشۈرۈش ۋە چۈشىنىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، دەپ يەكۈنلىگەن. كونت ئۆزىنىڭ ئىجتىمائىي غايىسى بولغان — ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلارنى ئىناقلاشتۇرۇشنى چىقىش قىلىپ، ھەرقانداق نەزەرىيىۋى پائالىيەت ۋە ئەمەلىي پائالىيەت كاپىتالىستىك تۈزۈمنى مۇستەھكەملەشتىن ئىبارەت بولۇشى كېرەك، دەپ قارىغان. 1848—1849-يىللىرىدىكى ئىنقىلابتىن كېيىن، ئۇنىڭ كۆزقارىشى فرانسىيە ۋە باشقا دۆلەتلەردىكى بۇرژۇئازلار سىنىپلىرى دائىرىسىدە كەڭ تەسىر قوزغىغان. ماركس 1866-يىل 7-ئاينىڭ 7-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە كونتقا بولغان قارىشى ئۈستىدە توختالغان. —631.

263. ئاسىيادىكى زور كۆلەملىك قەدىمىي قۇرۇلۇشلار. مەسىلەن، ئاسسىرىيەنىڭ نىنۋىيەدىكى ئىبادەتخانىلىرى، بابىلوندىكى ئىشتار شەھەر دەرۋازىسى ۋە جۇڭگودىكى سەددىچىن سېپىلى؛ مىسىردىكى داڭلىق گىزا ئەھرامىلىرى، ئېترورىيىدىكى مىلادىدىن ئىلگىرى 4—7-ئەسىرلەرگە تەۋە ئىبادەتخانا ۋە قەبرىلەر. —632.

264. پاي شىركىتى توغرىسىدا، ماركس «كاپىتال (1863—1865-يىللىرىدىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قوليازما)» 3-قىسمىدا بايان قىلىنغان («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1992-يىل تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 2-قىسىم 4-توم 2-بۆلەك 14-باب، 6-پاراگرافقا قاراڭ). —634.

265. كلاسسىك ئورتاق گەۋدە توغرىسىدا، «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 30-توم 472-بەتكە قاراڭ. —635.

266. ماركس بۇ يەردە ئا. سمىت ئۆزىنىڭ مۇھىم ئەسىرىدە سۆزلىگەن يىڭنە ياساشقا دائىر 18 تۈرلۈك مەشغۇلاتنى كۆرسەتتى(«خەلق بايلىقىنىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە سەۋەبلىرى ئۈستىدە تەتقىقات» 1802-يىل پارىژ نەشرى، 1-باب 13-بەتكە قاراڭ). —641.



267. ۋ. پېتتىنىڭ ئىشخانا قول سانائىتىنىڭ ئىش تەقسىماتى توغرىسىدىكى كۆزقارىشى توغرىسىدا ئۇنىڭ ئەسىرى «ئىنسانلارنىڭ كۆپىيىشى توغرىسىدا» («سىياسىي ئارىفمېتىكىلىق ئىلمىي ماقالىلەر توپلىمى» 1699-يىل لوندون نەشرى 35-بەتكە قاراڭ). —650.

268. نيۇرنبېرگدىكى قۇراشتۇرۇش ئىشچىسى ۋە سائەتچى ب. ھېلەيىن 1510-يىلىنىڭ ئالدى-كەينىدە ياساپ چىققان پۇرژىنىلىق كىچىك يانچۇق سائىتىنى كۆرسىتىدۇ. —650.

269. بۇ مىسال «ھەرقايسى دۆلەتلەر سانائىتى» 1855-يىل لوندون نەشرى 202–204-بەتلەردىن ئېلىنغا. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 19-خاتىرە دەپتەرنىڭ 1183-بېتىدە بۇ سانلارنىڭ كۆچۈرۈلمىسى بار. —657.

270. ماركس بۇ يەردە ي. ھ. م. ۋ. پوپپېنىڭ «تېخنولوگىيە تارىخى» 1810-يىل گيوتىنگېن نەشرى 2-توم 198-، 381—384- ۋە 386-بېتىدىكى بايانلارنى ئاساس قىلغان. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 19-خاتىرە دەپتەرنىڭ 1170–1171-بەتلىرىدە تېخنولوگىيىگە دائىر كۆچۈرمىلەر بار. —661.

271. ماركس بۇ يەردە ي. ھ. م. ۋ. پوپپېنىڭ «تېخنولوگىيە تارىخى» 1807-يىل گيوتىنگېن نەشرى، 1-توم 109-بېتىدىكى بايانلارنى ئاساس قىلغان. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 19-خاتىرە دەپتەرنىڭ 1163- ۋە 1164-بەتلىرىدە سۇ تۈگمىنى ھەققىدە كۆچۈرمىلەر بار. ماركس 1863-يىل 1-ئاينىڭ 28-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە بەزى ئەھۋاللار ئۈستىدە توختالغان. —661.

272. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861–1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 8-خاتىرە دەپتەرنىڭ 347-بېتىگە، 9-خاتىرە دەپتەرنىڭ 394–414-بەتلىرىگە، 14-خاتىرە دەپتەرنىڭ 778–779-بەتلىرىگە شۇنىڭدەك «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى 32-توم 308–314-بەتلىرىگە قاراڭ. —662.

273. ئېنگېلس بۇ يەردە ماركسنىڭ «لۇيىس. ھ. مورگان (قەدىمكى زامان جەمئىيىتى)دىن كۆچۈرمىلەر» دېگەن كىتابىنى نەقىل كەلتۈرگەن. —667.

274 · 1861-يىلدىن 1865-يىلغىچە بولغان ئامېرىكا جەنۇب-شىمال ئۇرۇشى توپەيلىدىن (8-ئىزاھقا قاراڭ) 1861-يىلدىن باشلاپ پاختىغا بولغان ئېھتىياج زور كۆلەمدە ئېشىپ كەتكەن.
—669·

275 · ماركس بۇ يەردە ي · ھ · م · ۋ · پوپپېنىڭ «تېخنولوگىيە تارىخى» 1807-يىل گېتىنگېن نەشرى، 1-توم 413—414-بەتلىرىدىكى بايانلارنى ئاساس قىلغان. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861–1863-يىللىرىدىكى قولىيازما)» 19-خاتىرە دەپتەر 1175-بەتكە قاراڭ. —671·

276 · **ھەممىنىڭ ھەممىگە قارشى ئۇرۇشى** (Bellum omnium contra omnes) دېگەن بۇ سۆزنى ئەنگلىيىلىك پەيلاسوپ ت. ھوببېس قوللانغان، بۇ سۆز ئۇنىڭ 1642-يىلى يازغان «پۇقرا ھەققىدە» دېگەن ئىلمىي ماقالىسىدىكى كىتابخانلارغا يازغان كىرىش سۆزدە («ھوببېسنىڭ پەلسەپە ئەسەرلىرى تـوپـلـىمى» 1668-يىل ئامستېردام نەشرى 1-توم 7-بەت) شۇنىڭدەك ئۇ ئىنگلىزچە يازغان «لېۋىتەن: ياكى ئېكلېسىيە دۆلىتى ۋە شەھەر ئاھالىسى دۆلىتىنىڭ ماھىيىتى، شەكلى ۋە ھوقۇقى» 1651-يىل لوندون نەشرى، لاتىنچە تەرجىمە نۇسخىسىدا ئۇچرايدۇ( «ھوببېس پەلسەپە ئەسەرلىرى توپلىمى» 1668-يىل ئامستېردام نەشرى 2-توم، 83-بەت) . —676·

277 · ماركس «پەلسەپە نامراتلىقى» 2-باب، 2-پاراگراف «ئىش تەقسىماتى ۋە ماشىنا»غا قاراڭ.
—677، 683، 688، 789·

278 · ماركس ھىندىستان كوممۇنىسى ئۈستىدە توختالغاندا، بۇ يەردە ئېيتىلغان ئەسەرلەرنىلا ئاساس قىلىپ قالـمـاي، يـەنە ت · لوۋېرس يازغان «ياۋالار تارىخى» 1817-يىل لوندون نەشرى، 1-توم 285-بەتتىكى ماتېرىياللاردىنمۇ پايدىلانغان. ماركس «بىرتانىيىنىڭ ھىندىستاندىكى ھۆكۈمرانلىقى» دا ( «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 12-توم 137–144-بەتلەر) شۇنىڭدەك 1853-يىل 6-ئاينىڭ 14-كۈنى ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە لوۋېرسنىڭ «ياۋالار تارىخى» دېگەن كىتابىدىن پايدىلانغان. —679·

279 · لاپلاتا ۋادىسىدىكى دۆلەتلەر ئارگېنتىنا، ئۇرۇگۋاي، پاراگۋايلارنى كۆرسىتىدۇ. —684·

280 · رىۋايەت قىلىنىشىچە، مىلادىدىن ئىلگىرى 494-يىلى رىمدا پۇقرالار بىلەن ئاقسۆڭەكلەر ئوتتۇرىسىدا تۇنجى قېتىم زور توقۇنۇش يۈز بەرگەن، ئاقسۆڭەك مېنېنىي ئاگرىپپا قوزغىلاڭ كۆتەرگەن ھەممە



مۇقەددەس تاغقا چىقىپ ئاقسۆڭەكلەرنىڭ زۇلۇمىغا قارشى تۇرغان پۇقرالارغا نەسىھەت قىلغان، ئۇ پـۇقرالارنى ئەپلىشىپ قېلىشقا كۆندۈرۈش ئۈچۈن، ئۇلارغا تەن ئەزالىرىنىڭ ئاشقازانغا قارشى چىققانلىقى توغرىسىدىكى چۆچەكنى ئېيتىپ بەرگەن. ئۇ شۇ چاغدىكى جەمئىيەتنى جانلىق ئورگانىزمغا ئـوخـشـىـتىپ، پۇقرالارنى شۇ ئورگانىزمنىڭ قولى، ئۇلار بۇ ئورگانىزمنىڭ ئاشقازىنىنى يەنى ئاقسۆڭەكلەرنى باقىدۇ. قول بىلەن ئاشقازان بىربىرىدىن ئايرىلسا، جانلىق ئورگانىزم مۇقەررەر ئۆلىدۇ، دېمەك، پۇقرا ئۆزىنىڭ مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىشنى رەت قىلسا، رىم دۆلىتى يوقىلىدۇ، دېگەن.
—684·

281 · **ماھارەت ۋە قول سانائەت جەمئىيىتى** (Society of Arts and Trades) 1754-يىلى لوندوندا قۇرۇلغان بۇرژۇئاچە خەير-ساخاۋەت خاراكتېرىدىكى مائارىپ تەشكىلاتى. 19-ئەسىرنىڭ 50-يىللىرىدا شاھزادە ئالبېرت بۇ جەمئىيەتنىڭ رەھبىرى بولغان. بۇ جەمئىيەت: «ماھارەت، قول سانائەت ۋە سودا ئىشلىرىغا ئىلھام بېرىش» ھەمدە «نامراتلارغا تۇرمۇش يولى تېپىپ بەرگەن، سودا ئىشلىرىنى كېڭەيتىپ دۆلەتنى بېيىتقان كىشىلەر»نى مۇكاپاتلاشنى تەنتەنىلىك ھالدا ئۆزىنىڭ نىشانى دەپ ئېلان قىلغان. جەمئىيەت ئەنگلىيىدىكى ئاممىۋى ئىش تاشلاش ھەرىكىتىنىڭ ئەۋج ئېلىپ كېتىشىنى ۋە نىزامنامىچىلارنىڭ ئىشچىلار پارلامېنتى قۇرۇش تەييارلىقىنى توسۇش مەقسىتىگە يـېـتىش ئۈچۈن، ئىشچىلار بىلەن كارخانا خوجايىنى ئوتتۇرىسىدىكى كېلىشتۈرگۈچى بولۇشقا ئۇرۇنغان. ماركس 1854-يىل 2-ئاينىڭ 7-كۈنى يازغان «كۆك تاشلىق كىتاب. — 2-ئاينىڭ 6-كۈنىدىكى پارلامېنت مۇنازىرىسى. —گراف ئورلوۋنىڭ ۋەزىپىسى. —بىرلەشمە ئارمىيە فلوتىنىڭ ھەرىكىتى. — ئىرېلاندىيە برىگادىسى. — ئىشچىلار پارلامېنت يىغىنىنىڭ ئېچىلىشى توغرىسىدا» تا ئۇنى «ماھارەت ۋە ئادەم ئالدايدىغان جەمئىيەت» دەپ ئاتىغان( «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 13-توم 68-بەتكە قاراڭ) . —689، 710، 737، 1341·

282 · گ · ۋ · ف · گېگېل «قانۇن پەلسەپىسى قائىدىسى» 1840-يىل بېرلىن 2-نەشرى، 247-بەت 187-پاراگرافنىڭ ئىزاھىغا قاراڭ («گېگېل ئەسەرلىرى» 8-توم) . —690·

283 · ۋ · روشېر «مىللىي ئىقتىسادشۇناسلىق قائىدىسى» 1858-يىل شتۇتگارت-ئاۋگسبۇرگ تولۇقلانغان 3-نەشرىگە قاراڭ. —691·

284 · «بەخت توغرىسىدا سۆھبەت» (1741-يىل لوندون نەشرى) «ئۈچ پارچە ئىلمىي ماقالە»نىڭ 3-پارچىسىنى كۆرسىتىدۇ، ئۇنى «خاتىرىلەر ۋە خەت-چەكلەر» (1844-يىل لوندون نەشرى

1—4-توم) نى ئېلان قىلغان دىپلومات گراف مالمېسبۇرى جامېس خاررىس ئەمەس، ئۇنىڭ ئاتىسى جامېس خاررىس يازغان. ماركس بۇ يەردە نەقىل كەلتۈرگەن سۆز «ئۈچ پارچە ئىلمىي ماقالە» 1772-يىل لوندوندا تۈزىتىلگەن 3-نەشرى، 292-بەتتە. —693.

285. ئارخىلوكۇسنىڭ «ھەربىر ئادەم ئۇخشاش بولمىغان ئىش ئورنىدا ھۇزۇر ئالىدۇ» دېگەن بۇ سۆزى سېشتۇس ئېمپىرىكۇسنىڭ ئەسرى— «ماتېماتىكلارغا قارشى تۇرايلى»نىڭ 11-توم، 44-بېتىدىن ئېلىنغان. —693.

286. **«ئۇ ھەممە ئىشنى قىلالايدۇ، لېكىن بىر ئىشنىمۇ پۇختا قىلالمايدۇ.»** دېگەن بۇ سۆز خومىروسنىڭ «مېرجىتېيس» دېگەن ئەسىرىدىن ئېلىنغان، ماركس ئۇنى يالغان پلاتونچىلار بىلەن قىلغان سۆھبەت «ئالكىبىئادىس ئىككىنچى»دىن نەقىل كەلتۈرگەن، تەھرىر ۋ • خاملتون «ستيۇئارت ئەسەرلىرى» 8-توم، 311-بەتكە بەرگەن ئىزاھقا قاراڭ. —693.

287. **30 زالىم ئاغدۇرۇپ تاشلانغان دەۋر** مىلادىدىن ئىلگىرىكى 5-ئەسىرنىڭ ئاخىرىنى كۆرسىتىدۇ، شۇ چاغدا قەدىمىي ئافىنادا 30 زالىم يولغا قويغان تېررورلۇق تۈزۈم ئاغدۇرۇلۇپ، قۇلدارلىق دېموكراتىك تۈزۈم قايتىدىن ئورنىتىلغان. شۇ چاغلاردا ئافىنادا سودا كاپىتالى بىلەن جازانە كاپىتالى تەرەققىي قىلغان. —694.

288. بۇ سۆز پلاتوننىڭ «غايىۋى دۆلەت» 2-كىتاب c—11.370b دىن ئېلىنغان. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)»دىمۇ مۇشۇ سۆزنى قوللانغان («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 32-توم 320-بەتكە قاراڭ). —694.

289. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)»، («ماركس ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى، 32-توم 321-بەتكە قاراڭ). —695.

290. **پلاتون تىلغا ئالغان غايىۋى دۆلەت** قەدىمىي گرېتسىيىلىك پەيلاسوپ پلاتون ئۆزىنىڭ «غايىۋى دۆلەت» دېگەن ئەسىرىدە تەسۋىرلىگەن غايىۋى قۇللۇق تۈزۈم جۇمھۇرىيىتىنى كۆرسىتىدۇ. بۇنداق دۆلەتتە، ئەركىن شەھەر ئاھالىسى ئۈچ تەبىقىگە بۆلۈنىدۇ، قۇللار بۇ ئۈچ تەبىقە ئىچىگە كىرمەيدۇ، ھەرقايسى تەبىقىلەر ئوتتۇرىسىدا ئىش تەقسىماتى قاتتىق ئايرىلغان بولىدۇ. ئاز ساندىكى پەيلاسوپلار



باشقۇرۇش فۇنكسىيىسىنى ئىجرا قىلىدۇ، ئارمىيە ئۇرۇش قىلىدۇ ۋە شەھەر ئاھالىسىنىڭ ھاياتى ھەم مال-مۈلكىنى قوغدايدۇ، دېھقانلار، قول ھۈنەرۋەنلەر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدۇ ھەمدە ئۇنىڭ بىلەن خەلقنى تەمىنلەيدۇ. —695.

291. ئا • يۇر «زاۋۇت پەلسەپىسى: ياكى بۈيۈك برىتانىيە زاۋۇت تۈزۈمىگە دائىر ئىلىم، ئەخلاق ۋە سودا ئىگىلىكى توغرىسىدا» 1835-يىل لوندون نەشرى، 21-بەت. —699.

292. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللىرىدىكى قوليازما)» 19-خاتىرە دەپتەر 1237-بەتكە قاراڭ. —702.

293. «ھەرقايسى دۆلەتلەرنىڭ سانائىتى» 1855-يىل لوندون نەشرى، 164—165-بەتلەر. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861-1863-يىللىرىدىكى قوليازما)» 19-خاتىرە دەپتەر 1176-بەتكە قاراڭ. —703.

294. 19-ئەسىردىكى تەبىئىي پەن ماتېرىيالىزمىنى كۆرسىتىدۇ، ئۇنىڭغا گېرمانىيىلىك زوئولوگ ك • فوگت، گوللاندىيىلىك فىزىئولوگ ج • مولېسچوت ۋە گېرمانىيىلىك تېۋىپ ل • بۈچنېرلار ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئۇلار خەلق ئاممىسى ئىچىدە ئاتېئىزم ۋە تەبىئىي پەن تەربىيىسى ئېلىپ بېرىشقا ئۇرۇنغان، لېكىن جەمئىيەت تارىخىغا دائىر ماتېرىيالىستىك نۇقتىئىنەزەر، دىئالېكتىك پىكىر قىلىش ئۇسۇلى توغرىسىدا سۆزلىمىگەن. ئۇلار دارۋىنىزم بىلەن زىچ باغلانغان بولغاچقا، ئىجتىمائىي تەرەققىياتنى دارۋىننىڭ نەزەرىيىسى بويىچە چۈشەندۈرۈشكە ئۇرۇنىدۇ. ئېنگېلس «كارل ماركس ‹سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى. دەسلەپكى نۇسخىسى›» دېگەن ماقالىسىنىڭ 2-قىسمىدا، بۈچنېر قاتارلىقلارنىڭ تار ھەم چاكىنا پىكىر قىلىش ئۇسۇلىنى تەنقىد قىلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا ماتېرىيالىستىك تارىخىي قاراشنى تەپسىلىي تونۇشتۇرغان. —704.

295. **ئىسسىقلىق دېۋىگاتېلى** (kalorische Maschine) ئادەتتىكى گاز جىسمىنىڭ ئىسسىقلىقتىن كېڭىيىپ سوغۇقتىن تارىيىش قائىدىسى ئاساسىدا ياسالغان ماشىنا بولۇپ، ھور ماشىنىسىغا قارىغاندا كېلەچەكسىز ھەمدە قۇۋۋىتى تۆۋەن. ئىسسىقلىق دېۋىگاتېلىنى 19-ئەسىرنىڭ 30-يىللىرىدا ج. ئېرىكسون كەشىپ قىلغان، لېكىن ئۇ 19-ئەسىرنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە ئەمەلىي قىممىتىنى يوقاتقان. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861-1863-يىللىرىدىكى قوليازما)» 19-خاتىرە دەپتەر 1176-بەتكە قاراڭ. —704، 857.

ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازما» 3-قىسمىنى كۆرسىتىدۇ (مۇشۇ تومنىڭ 16-بېتىگە قاراڭ)، ئەمما «1863—1865-يىللاردىكى ئىقتىسادشۇناسلىققا دائىر قولىيازما»دىمۇ، ياكى ئېنگېلس تۈزگەن «كاپىتال»نىڭ 3-تومىدىمۇ بۇ جەھەتتىكى بايانلار يوق. —1306.

459. **فېنىي جەمئىيىتىنىڭ ئەزالىرى**—ئىرېلاندىيە ئۇششاق بۇرژۇئا ئىنقىلابچىلىرى. تۇنجى تۈركۈم فېنىي جەمئىيىتى ئەزالىرى تەشكىلاتى 1857-يىلى ئىرېلاندىيە ۋە ئامېرىكىدا قۇرۇلۇپ، ئامېرىكىدا ئىرېلاندىيە مۇھاجىرلىرىنى ئىتتىپاقلاشتۇرغان. فېنىي جەمئىيىتىنىڭ ئەزالىرى ئەنگلىيىنىڭ مۇستەملىكە ھۆكۈمرانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاپ، دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت قۇرۇشنى، ئىجارىكەش دېھقانلارنى شۇلار ئۆزى تېرىۋاتقان يەرنىڭ خوجايىنىغا ئايلاندۇرۇشنى... تەشەببۇس قىلغان؛ ئۇلار قوزغىلاڭ كۆتۈرۈش يولى ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ سىياسىي پروگراممىسىنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا ئۇرۇنغان، ئەمما غەلىبە قىلالمىغان. 60-يىللارنىڭ ئاخىرلىرىدا فېنىي جەمئىيىتىنىڭ ئەزالىرى كەڭ كۆلەمدە باستۇرۇلغان. 70-يىللاردا بۇ ھەرىكەت مەغلۇب بولغان. —1307.

460. **«تەقدىر ئازابىدىن، قېرىنداشلار قىرغىنچىلىقى گۇناھىدىن، قالدى رىملىقلار ئازاب-ئوقۇبەتكە»**. (Acerba fata Romanos agunt scelusque fraternae necis) ھوراتسىينىڭ «لىرىك شېئىرلار توپلىمى»دىكى 7-شېئىردىن ئېلىنغان. —1307.

461. ئادەمنىڭ قاپاق ئاپلىسىنى ئوغرىلىقچە يەۋالغانلىقى ھەققىدىكى رىۋايەت «تەۋرات. ئالەمنىڭ يارىتىلىشى» 3-بابقا قاراڭ. —1308.

462. ماركس «كاپىتال» 1-توم فرانسۇزچە نەشرىنىڭ بۇ يېرىگە گېتتىنىڭ «ھېكمەتلىك سۆزدەك سوئال-جاۋاب شەكلىدىكى دىنىي ئەقىدە»سىدىن نەقىل كەلتۈرۈپ مۇنداق ئىزاھ بەرگەن: «باشلانغۇچ مەكتەپ ئوقۇتقۇچىسى: ئويلاپ باق، بالام! بۇ سوۋغاتلار نەدىن كەلگەن؟ بالا: ئەسلىدىنلا ئۆزەمنىڭ بولۇشى ناتايىن، دادام بەرگەن. ئوقۇتقۇچى: داداڭغا نەدىن كەلگەن؟ بالا: بوۋام بەرگەن. ئوقۇتقۇچى: ھە، بەللى! ئۇنداقتا بوۋاڭغا نەدىن كەلگەن؟ بالا: بۇلاشتىن كەلگەن.» —1309.

463. 15-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا باشلانغان **دۇنيا بازار ئىنقىلابى** جۇغراپىيىلىك چوڭ بايقاش كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىقتىسادىي ئاقىۋەتنى كۆرسىتىدۇ. ھىندىستانغا بارىدىغان دېڭىز يولىنىڭ بايقىلىشى،



غەربىي ھىندى تاقىم ئاراللىرىنىڭ ۋە ئامېرىكا چوڭ قۇرۇقلۇقىنىڭ بايقىلىشى بىلەن سودا يوللىرىدا ئۆزگىرىش بولغان. ئىتالىيىنىڭ شىمالىي قىسمىدىكى سودا شەھىرى گېنۇيە، ۋېنېتسىيە قاتارلىق شەھەرلەر ئۆزلىرىنىڭ چېگرا سودىسىدىكى ھۆكۈمرانلىق ئورنىدىن ئايرىلىپ قالغان. بۇنىڭ ئەكسىچە، پورتۇگالىيە، گوللاندىيە، ئىسپانىيە ۋە ئەنگلىيە ئاتلانتىك ئوكيان بويىغا جايلاشقانلىقىدىن نەپ ئېلىپ، دۇنيا سودا ساھەسىدە مۇھىم رول ئويناشقا باشلىغان. —1314.

464. غەربىي قىسمىدىكى نورمانلارنىڭ يەنى دانىيىلىك ۋە نورۋېگىيىلىكلەرنىڭ ئىرېلاندىيە، شوتلاندىيە ۋە ئەنگلىيىنى تالان-تاراج قىلغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. 9-ئەسىرنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە نورمانلار ئەنگلىيىگە تاجاۋۇز قىلىشنى باشلىغان، دەسلەپتە بۇلاڭچىلىق قىلغان، كېيىن ئەنگلىيىنىڭ شىمالىي قىسمىدا كۆچمەنلەر رايونى قۇرغان. —1316.

465. ج • ستيۇئارت ئېيتقان ھەممىلا يەردە ھېچقانداق پايدىسى يوق ئۆي-ئىمارەت، قەسىر-ساراي سېلىشۇتكەن فېئودال ۋاسسال ھەققىدە ئۇنىڭ ئەسىرى «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى ھەققىدە تەتقىقات» 1770-يىل دۇبلىن نەشرى 1-توم 52-بەتكە قاراڭ. —1316.

466. ئەنگلىيە فېئودالىزم كرىزىسى ئاقسۆڭەكلەرنىڭ خانلىق ۋە دۆلەت ئەمەلىنى تالىشىش كۈرىشىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. بۇ كۈرەش ئەنگلىيىدىكى ئىككى فېئودال جەمەتنىڭ خانلىق تالىشىپ ئېلىپ بارغان ئەترگۈل ئۇرۇشى (1455—1485-يىللار) بىلەن يۇقىرى پەللىگە يەتتى. ئۇنىڭ بىرى لانكاستېر جەمەتى بولۇپ، جەمەت بەلگىسى قىزىل ئەترگۈل، يەنە بىرى يورك جەمەتى بولۇپ، جەمەت بەلگىسى ئاق ئەترگۈل ئىدى، لانكاستېر جەمەتى ئىقتىسادى بىرقەدەر تەرەققىي قىلغان جەنۇبتىكى قىسمەن چوڭ فېئوداللار، رىتسارلار ۋە شەھەر ئاھالىسى تەبىقىسىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان؛ يورك جەمەتى شىمالدىكى چوڭ ئاقسۆڭەكلەرنىڭ قوللىشىغا ئېرىشكەن. شۇ ئۇرۇش لانكاستېر جەمەتىدىكى ھېنرى Ⅵ دەۋرىدە باشلىنىپ، يورك جەمەتىدىكى چارلىز Ⅲ نىڭ ئاغدۇرۇلۇشى بىلەن ئاخىرلاشقان. ئۇرۇش كونا فېئودال جەمەتلەرنى دېگۈدەك تولۇق يوقىتىپ، نەتىجىدە ئەنگلىيىدە يېڭى بىر خانلىق تودۇر خانلىقى قۇرۇلغان، ھېنرى Ⅶ تەختنى ئىگىلەپ مۇستەبىت ھاكىمىيەت تۈزۈلمىسىنى ئورناتقان. —1317.

467. **«نامراتلار ھەممىلا يەردە ئازاب-ئوقۇبەت چەكمەكتە»** (Pauper ubique jacet) ئوۋىدىئوس «مەۋسۇم خاتىرىسى» 1-توم 218-بېتىدىن ئېلىنغان. —1322.

**468.** 1579-يىلى ف • ئىۋانوۋىچ ھۆكۈمرانلىقىدا (روسسىيىنىڭ شۇ مەزگىللەردىكى ئەمەلىي ھۆكۈمرانى پورىك گودۇنوۋ ئىدى) ئېلان قىلىنغان قاچقۇن دېھقانلارنى تۇتۇش بۇيرۇقىنى كۆرسىتىدۇ. شۇ بۇيرۇق بويىچە يەر ئىگىسىنىڭ ياۋۇزلارچە قۇل قىلىشىغا ۋە بېسىمىغا چىدىماي قېچىپ كەتكەن دېھقانلار بەش يىلغىچە تۇتۇلۇپ، ئەسلىي ئىگىسىگە مەجبۇرىي قايتۇرۇلىدۇ. ئۇ بۇيرۇقنىڭ مەقسىدى —يانچىلىق تۈزۈمنى ئۈزلۈكسىز كېڭەيتىش، دېھقانلارنىڭ نىسپىي ئەركىنلىكىنى چەكلەش ئىدى. —1326.

**469.** «**شانلىق ئىنقىلاب**» 1688-يىلى ئەنگلىيىدە بولغان سىياسىي ئۆزگىرىشنى كۆرسىتىدۇ. شۇ سىياسىي ئۆزگىرىشتە ستيۇئارت خانلىقىنىڭ خانى جامېس II قوغلىنىپ، گوللاندىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ ھۆكۈمدارى ئورانگې ۋىلىيام III نىڭ ئەنگلىيە پادىشاھى بولغانلىقى ئېلان قىلىنغان، 1689-يىلىدىن باشلاپ ئەنگلىيىدە يەر ئاقسۆڭەكلىرى بىلەن چوڭ بۇرژۇئازىيىنىڭ مۇرەسسەلىشىشى ئاساس قىلىنغان ئاساسىي قانۇنلۇق پادىشاھلىق تۈزۈم ئورنىتىلغان. خەلق ئاممىسى قاتناشمىغان شۇ سىياسىي ئۆزگىرىشنى بۇرژۇئا تارىخچىلىرى «شانلىق ئىنقىلاب» دەپ ئاتىغان. —1326.

**470.** **جۇمھۇرىيەت ئىنقىلابى** 1642–1646-يىللىرىدىكى ئەنگلىيە بۇرژۇئا ئىنقىلابىنى كۆرسىتىدۇ، شۇ ئىنقىلابنىڭ نەتىجىسىدە 1649-يىلى ئەنگلىيىدە جۇمھۇرىيەت قۇرۇلغان. —1326.

**471.** 1796-يىلى لوندوندا نەشر قىلىنغان «مۇھتەرەم ئېدمۇند بېركنىڭ كىنەز بىدفورد بىلەن گراف لادېردالنىڭ شۇ نۆۋەتلىك پارلامېنتنىڭ قەرەللىك يىغىنى ئۆتكۈزۈلگەندە، يۇقىرى پارلامېنتتا ئۆزىنى ۋە ياشانغاندا بېقىلىش پۇلى مەسىلىسى توغرىسىدا ئەيىبلىگەنلىكى ۋەجىدىن ئالىيجاناب لوردقا يازغان خېتى» ناملىق زەربە خاراكتېرلىك كىتابچىنى كۆرسىتىدۇ. —1327.

**472.** ماركس 1863-يىلى لوندون مۇزېيىنىڭ كۇتۇپخانىسىدا يازغان سەككىز ئايرىم خاتىرە — «تولۇقلىما خاتىرە دەپتەر» (Beihefte) نى كۆرسىتىدۇ، بۇ خاتىرە دەپتەرلەر A، B، C، D، E، F، G، H ھەرپلىرى بىلەن پەرقلەندۈرۈلىدۇ، تېكىست ئاستىدىكى نەقىل «تولۇقلىما خاتىرەB»دىن ئېلىنغان. —1327.

**473.** **لىتسىنىي قانۇنى** مىلادىدىن بۇرۇن 367-يىلى قەدىمكى رىمدا ماقۇللانغان قانۇن، ئۇ يەنە لىتسىنىي يەر قانۇنى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ قانۇن ئومۇم ئىگىدارلىقىدىكى يەرنى شەخسكە بېرىش ھوقۇقىغا



مەلۇم چەكلىمە قويغان ھەم بىر قىسىم قەرزنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشنى بەلگىلىگەن. بۇ قانۇن چوڭ يەر ئىگىلىرى ۋە ئاقسۆڭەكلەر ئىمتىيازىنىڭ زورىيىپ كېتىشىگە قارشى تۇرۇپ، پۇقرالارنىڭ ئىقتىسادىي ئورنى ۋە سىياسىي ئورنىنىڭ كۈچىيىپ قالغانلىقىنى ئەكس ئەتتۈرگەن. ئەنئەنىۋى رىم رىۋايەتلىرىگە ئاساسلانغاندا، بۇ قانۇننى خەلقپەرۋەر ئەمەلدار لىتسىنىي بىلەن ساكسىدىنىي تۈزگەن ئىكەن. —1332.

**474.** **ستوئىكلار ئېقىمى** مىلادىدىن بۇرۇنقى 4-ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا قەدىمكى يۇناندا بارلىققا كەلگەن پەلسەپە ئېقىمى؛ بۇ ئېقىمنىڭ ئاساسچىسى زېنو دائىم ئافىنانىڭ بازىرىدىكى بىر گالېرىيىدە لېكسىيە سۆزلىگەچكە، گالېرىيىچىلەر (گالېرىيە يۇنانچە stoa دېيىلىدۇ) دەپمۇ ئاتالغان.

ستوئىكلار ئېقىمى پەلسەپىسى لوگىكا ئىلمى، فىزىكا ۋە ئېتىكا ئىلمى دەپ ئايرىلغان، ئېتىكا ئىلمى مەركەز قىلىنغان، لوگىكا ئىلمى ۋە فىزىكا ئىلمى ئېتىكا ئىلمىگە ئاساس بولغان. بۇ ئېقىم ئاساسەن تەقدىرگە بويسۇنۇشنى ھەم قويۇق دىنىي تۈس ئالغان پانتېئىزم ئىدىيىسىنى تەرغىپ قىلىدۇ. ئۇنىڭدا ماتېرىيالىزم خاھىشىمۇ، ئىدېئالىزم ئىدىيىسىمۇ بار. كېيىنكى مەزگىلدىكى ستوئىكلار ئېقىمى پېشانىگە پۈتۈلگەننى كۆرۈش، تەقدىرگە بويسۇنۇشنى تەرغىپ قىلىپ، كىشىنىڭ ھاياتى گۇناھ ۋە ئازاب-ئوقۇبەتكە تولغان بولىدۇ، پەقەت سەۋر-تاقەت قىلىش ۋە نەپسىنى يىغىش ئارقىلىقلا ئازاب-ئوقۇبەت ۋە گۇناھتىن قۇتۇلۇپ، روھىي خاتىرجەملىك ۋە بەختكە ئېرىشكىلى بولىدۇ، دەپ قارايدۇ. كېيىنكى مەزگىلدىكى ستوئىكلار ئېقىمى خرىستىئان دىنىنىڭ گۈللىنىشىگە ئىدىيىۋى شارائىت ھازىرلاپ بەرگەن. —1333.

**475.** بۇ—ستيۇئارت خانلىقىنىڭ قوللىغۇچىلىرى 1745—1756-يىللىرى ئاتالمىش «ياش تەخت تاماخورى» رىچارت ئېدۋارتنى ئەنگلىيە پادىشاھى قىلىشنى تەلەپ قىلىپ قوزغىغان قوزغىلاڭنى كۆرسىتىدۇ. شۇ قوزغىلاڭ شوتلاندىيە ۋە ئەنگلىيە خەلق ئاممىسىنىڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ زۇلمىغا ئۇچراۋاتقانلىقىغا ۋە يەككە دېھقانلارنى قوغلاشقا قارشى تۇرىدىغانلىقىنىمۇ ئەكس ئەتتۈردى. قوزغىلاڭنىڭ ئەنگلىيىنىڭ مۇنتىزىم ئارمىيىسى تەرىپىدىن باستۇرۇلۇشىغا ئەگىشىپ، كلان تۈزۈمى شوتلاندىيە ئېگىزلىكىدە تېزدىن يىمىرىلىپ، دېھقانلارنىڭ يەردىن ھەيدىلىش ئەھۋالى تېخىمۇ ئېغىرلاشتى. —1335.

**476.** **تۇكسمەن** كلان تۈزۈمى شوتلاندىيىدە ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرغان مەزگىللەردە كلاننىڭ باشلىقى—لېرد («بېگىم»)نىڭ بىۋاسىتە باشقۇرۇشىدىكى كىچىك ئاتامانلارنىڭ نامى. لېرد پۈتۈن كلاننىڭ مال-مۈلكى بولغان يەر «تۇك»نى شۇلارنىڭ باشقۇرۇشىغا بەرگەن. ئۇلار لېردقا ناھايىتى

ئاز باج تاپشۇرۇپ، ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېتىراپ قىلغانلىقىنى ئىپادىلىگەن. تۇكسمېنمۇ بۇ يەرلەرنى يەنە ئۆز مالايلىرىغا بۆلۈپ بەرگەن. كىلان تۈزۈمىنىڭ يىمىرىلىشىگە ئەگىشىپ لېرد يەر ئىگىسىگە ئايلانغان، تۇكسمېن ئەمەلىيەتتە كاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىگە ئايلانغان. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىلگىرىكى باج تاپشۇرۇش يەر ئىجارىسى تۆلەشكە ئۆزگەرتىلگەن. كىلان تۈزۈمىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى تۇكسمېن رولى توغرىسىدا ماركس «سايلام. ـــمالىيە قىيىنچىلىقى. ـــساتېرلاند كىنەز خانىم ۋە قۇللۇق تۈزۈم» ( «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى»خەنزۇچە 2-نەشرى 11-توم 609–610-بەتلەر) گە قاراڭ. —1336.

**477**. **گېللار** شوتلاندىيىنىڭ شىمالىي ۋە غەربىي قىسمىدىكى تاغلىق رايونلاردا ياشايدىغان يەرلىك ئاھالە، قەدىمكى كېلتلارنىڭ ئەۋلادى. —1336.

**478**. ماركس 1853-يىل 2-ئاينىڭ 9-كۈنى «نيۇيورك كۈندىلىك سۆھبەت گېزىتى»دە ئېلان قىلغان ماقالە— «سايلام. ـــمالىيە قىيىنچىلىقى. ـــساتېرلاند كىنەز خانىم ۋە قۇللۇق تۈزۈم»( «ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى 11-توم 607-615-بەتلەرگە قاراڭ) نى كۆرسىتىدۇ. —1338.

**479**. يېزا ئىگىلىك ئاھالىسى ئەھۋالىنىڭ ئۈزلۈكسىز يامانلىشىۋاتقانلىقى ۋە فرانسىيە ئىنقىلابى (1789—1795-يىللىرى)نىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغانلىقى سەۋەبىدىن، ساكسونىيە كىنەزلىكىدىكى دېھقانلار 1790-يىل 8-ئايدا قوزغىلاڭ كۆتۈرگەن. فېئوداللار قوغلاپ چىقىرىلغان ياكى قېچىپ كەتكەن. 8-ئاينىڭ ئوتتۇرىلىرىدا دېھقانلار چوڭ يېزا ئىگىلىك رايونلىرىنىڭ خوجايىنى بولۇپ قالغان. شەھەر ئاھالىسىنىڭ قوللىشى ۋە رەھبەرلىكى كەمچىل بولغانلىقتىن 1790-يىل 9-ئاينىڭ باشلىرىدا قوزغىلاڭ قوراللىق باستۇرۇلغان. —1390.

**480**. **ئاددىي سوت** (Petty Sessions) ئەنگلىيە ئامانلىق سوت مەھكىمىسىنىڭ قەرەللىك سوتى بولۇپ، بۇنداق سوت ئاددىيلاشتۇرۇلغان دەۋا تەرتىپى بويىچە كىچىك دېلولارنى قاراپ چىقىپ بىر تەرەپ قىلىدۇ. —1346.

**481**. ئادام سمىت «خەلق بايلىقىنىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە سەۋەبى توغرىسىدا تەتقىقات» 1814-يىل ئېدىنبۇرگ 1-نەشرى 1-توم 237-بەت. —1350.



**482**. بۇ—ئەنگلىيە لىبېرالىستلار پارتىيىسىنى كۆرسىتىدۇ. 1832-يىلى ئەنگلىيە پارلامېنت ئىسلاھاتىدىن كېيىن 19-ئەسىرنىڭ 50-يىللىرىنىڭ ئاخىرى ۋە 60-يىللىرىنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا ئەنگلىيىدە لىبېرالىستلار پارتىيىسى ۋە مۇتەئەسسىپلەر پارتىيىسىدىن ئىبارەت ئىككى پارتىيە شەكىللەنگەن. لىبېرالىستلار پارتىيىسى سودا-سانائەت بۇرژۇئازىيىسىگە ۋەكىللىك قىلغان يېڭى خۇيگ پارتىيىسىنىڭ ئەزالىرى، لىبېرالىستلار ئېقىمى (449-ئىزاھقا قاراڭ) ۋە پىلچى سول قانات تورىچىلاردىن تەشكىللەنگەن. لىبېرالىستلار پارتىيىسى قۇرۇلغاندىن كېيىن ئەنگلىيىنىڭ ئىككى پارتىيىلىك تۈزۈمىدە خۇيگ پارتىيىسىنىڭ ئورنىنى ئىگىلىگەن. —1355.

**483**. ئەنگلىيىدە ئوتتۇرا ئەسىردىلا **«مەخپىي ھەرىكەت»**نى چەكلەش قانۇنى بار ئىدى. بۇ قانۇن «بارلىق مەخپىي ھەرىكەتنى ئورۇنلۇق بولۇشىغا قارىماي» چەكلەيتتى. تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇشنى چەكلەش قانۇنى (364-ئىزاھقا قاراڭ) ماقۇللىنىشتىن بۇرۇن ۋە بىكار قىلىنغاندىن كېيىن، ئىشچىلار تەشكىلاتلىرى ۋە سىنىپىي كۈرەش «مەخپىي ھەرىكەت»نى چەكلەش قانۇنى بويىچە باستۇرۇلغان. —1355.

**484**. 1793-يىل 6-ئايدىن 1794-يىل 6-ئايغىچە ھۆكۈم سۈرگەن فرانسىيە ياكوبىنچىلار ئىستىبدات ھۆكۈمىتىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇ ئىنقىلابىي ئۇششاق بۇرژۇئازىيىگە ۋەكىللىك قىلغان. م • روبېسپىر، ن • ل • سانتجوست ئۇنىڭ رەھبەرلىرى ئىدى. —1357.

**485**. ناپالېئون ئىمپېرىيىسى دەۋرىدە تۈزۈلگەن 1810-يىلىدىكى **جىنايى ئىشلار قانۇنى** (Code penal) نىڭ 414—416-ماددىلىرىدا تەشكىلاتلارغا ئۇيۇشۇشنى چەكلەش بەلگىلەنگەن. 1864-يىل 5-ئاينىڭ 25-كۈنىدىكى بىر قانۇندا ئىش تاشلاشنى چەكلەش بەلگىلىمىسى ئەمەلدىن قالغان. 1884-يىل 3-ئاينىڭ 21-كۈنىدىكى بىر قانۇندا ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى قۇرۇشقا رۇخسەت قىلىنغان. —1357.

**486**. ئا • ئاندېرسوننىڭ ئەسىرى— «سودا مەنبەسىنىڭ قەدىمكى ۋە ھازىرقى بىلنامە تارىخى» 1764-يىل لوندون 1-نەشرى 1-توم 22-بېتىدىكى 15-ئەسىر ئىقتىسادىنىڭ ئاساسىي ئالاھىدىلىكىگە ئالاقىدار قىسمىدا «ئىلاھنىڭ شاپائىتى» سۆزلەنگەن. —1362.

**487**. ج • ستيۇئارت «سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى توغرىسىدا تەتقىقات» 1770-يىل دۇبلىن نەشرى 1-توم 1-قىسىم 16-باب. —1363.

**488**. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى. بىرىنچى كىتابچە» 2-باب دەسلەپكى نۇسخا ئۈزۈندىسى» («ماركس-ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2-نەشرى 31-توم 364-بەت). —1369.

**489**. خۇدا بۇ سىرنى قابىلدىن سۈرۈشتە قىلغان رىۋايەت توغرىسىدا «تەۋرات. ئالەمنىڭ يارىتىلىشى» 4-باب 9-پاراگرافقا قاراڭ. —1369.

**490**. ھىندىستانغا بارىدىغان دېڭىز يولىنىڭ بايقالغانلىقىنى شۇنىڭدەك غەربىي ھىندى تاقىم ئاراللىرى ۋە ئامېرىكا قىتئەسىنىڭ بايقالغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. —1370.

**491**. **نېدېرلاندنىڭ ئىسپانىيىدىن قۇتۇلغانلىقى** نېدېرلاند بۇرژۇئا ئىنقىلابى (1566—1609-يىللىرى) نىڭ نەتىجىسى. نېدېرلاند ئىنقىلابى دۇنيا تارىخىدا تۇنجى قېتىم غەلىبە قازانغان بۇرژۇئا ئىنقىلابى. 16-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا نېدېرلاند شەھەر-يېزا كاپىتالىزمى ناھايىتى تەرەققىي قىلغان بولسىمۇ، مېتروپولىيە دۆلەت ئىسپانىيە مۇستەبىتلىكىنىڭ ۋە ئۇنىڭ تۈۋرۈكى بولغان كاتولىك دىنى جەمئىيىتىنىڭ قاتتىق توسالغۇسىغا ئۇچراپ، سىنىپىي زىددىيەت ۋە مىللىي زىددىيەت كۈنسېرى كەسكىنلەشكەن. 1566-يىلى تىغ ئۇچى بىۋاسىتە كاتولىك دىنى جەمئىيىتىگە قارىتىلغان ئىكونوكلازم ھەرىكىتى يۈز بەرگەن، 1567-يىلى باھاردا ئۇ ھەرىكەت باستۇرۇلغان. 1572-يىلى شىمالدىكى ئۆلكىلەردە چوڭ قوزغىلاڭ كۆتۈرۈلگەن ھەم ئورانگېدىكى ۋىللىيامنى شىمالىي ئۆلكىلەرنىڭ ھۆكۈمرانى قىلىپ بەلگىلىگەن. جەنۇبتىكى ئىنقىلاب ۋەزىيىتىمۇ كۈنسېرى كۈچىيىپ، 1576-يىلى بىريۇسسېل قوزغىلىڭىدا ئىسپانىيىنىڭ نېدېرلاندتىكى ھۆكۈمرانلىق ئورگىنى ئاغدۇرۇپ تاشلانغان. غەربىي جەنۇبتىكى بىرقانچە ئۆلكىدىكى ئاقسۆڭەكلەر ئىنقىلابنىڭ داۋاملىق چوڭقۇرلىشىشىدىن تەشۋىشلىنىپ، 1579-يىل 1-ئاينىڭ 6-كۈنى ئارراس ئىتتىپاقى تۈزۈپ، ئىسپانىيە دائىرىلىرى بىلەن مۇرەسسە قىلغان. شۇ يىلى 1-ئاينىڭ 23-كۈنى يېڭى دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغان شىمالدىكى يەتتە ئۆلكە ئۇترېخت ئىتتىپاقى تۈزۈپ، بىرلەشمە ئۆلكىلەر جۇمھۇرىيىتى قۇرۇشقا ئاساس سالغان. 1581-يىلى شىمالدىكى ئۆلكىلەردىن تەشكىللەنگەن ئۈچ دەرىجىلىكلەر يىغىنى ئىسپانىيىدىن ئايرىلىپ مۇستەقىل بولغانلىقىنى جاكارلاپ، بۇرژۇئا بىرلەشمە ئۆلكىلەر جۇمھۇرىيىتىنى رەسمىي قۇرغان. گوللاندىيە ئۆلكىسىنىڭ ئىقتىسادىي-سىياسىي ئورنى ئەڭ مۇھىم بولغاچقا گوللاندىيە جۇمھۇرىيىتى دەپ ئاتالغان.

1609-يىلى ئىسپانىيە گوللاندىيە بىلەن 12 يىل ئۇرۇش توختىتىش كېلىشىمى ئىمزالاشقا



مەجبۇر بولغان، ئەمەلىيەتتە گوللاندىيىنىڭ مۇستەقىللىقىنى ئېتىراپ قىلغان. —1372.

**492**. **پۇرىتانلار** ئەنگلىيە خرىستىئان دىنى(يېڭى دىن)نىڭ بىر مەزھىپى—كالۋىن مەزھىپىنىڭ مۇرىتلىرى. ئەنگلىيە دىن ئىسلاھاتىدا قۇرۇلغان ئەنگلىيە دۆلەت دىنى جەمئىيىتى رىم پاپىسىغا بېقىنماي، ئەنگلىيە پادىشاھىنى دىنىي جەمئىيەتنىڭ باشلىقى قىلدى، ئەمما كاتولىك دىنىنىڭ ئېپىسكوپلۇق تۈزۈمى، مۇھىم دىنىي ئەقىدە ۋە مۇراسىم-ئادەتلىرىنى ساقلاپ قالدى. شۇڭا دىنىي جەمئىيەت فېئودال پادىشاھلىق ھوقۇقىنىڭ مۇھىم قورالى بولۇپ قالدى. 16-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا رادىكال كالۋىن دىنىنىڭ ئەنگلىيىدە تارقىلىشىغا ئەگىشىپ، پۇرىتانلار دۆلەت دىنى جەمئىيىتىنىڭ ئىچكى قىسمىدا بىر مەزھەپ سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقتى، ئۇلار ج • كالۋىننىڭ تەقدىر نەزەرىيىسىنىڭ يېتەكچىلىكىدە كاتولىك دىنىنىڭ دىنىي مەرتىۋە تۈزۈمى ۋە چاكىنا قائىدە-يوسۇنلىرىغا قارشى چىقتى. ئۇلار دېموكراتىك جۇمھۇرىيەت پرىنسىپى بويىچە دىنىي جەمئىيەت تەشكىلاتى قۇرۇشنى، تىجارەت قىلىپ بېيىشقا، قەرز پۇل بېرىپ ئۆسۈم ئېلىشقا رۇخسەت قىلىشنى تەلەپ قىلدى. شۇڭا بۇ بۇرژۇئازىيىنىڭ تەلىپىگە تېخىمۇ ئۇيغۇن كەلدى. —1376.

**493**. **پۇرىتانلارنىڭ كۆچمەن ئەجدادى** (pilgrim fathers) 16-ئەسىرنىڭ ئاخىرى 17-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا ئەنگلىيىدە زىيانكەشلىككە، زۇلۇمغا ئۇچراپ شىمالىي ئامېرىكىغا كۆچۈپ كەتكەن ئەنگلىيىلىك پۇرىتانلارنى كۆرسىتىدۇ. شۇندىن باشلاپ ئەنگلىيە شىمالىي ئامېرىكىغا كۆپلەپ ئادەم كۆچۈرگەن، بۇ كۆچمەنلەر شۇ چاغلاردىكى يېڭى ئەنگلىيىنىڭ ھەرقايسى شتاتلىرىدا بۇرژۇئازىيىنىڭ تەرەققىياتىغا ئاساس سېلىپ بەرگەن. —1376.

**494**. گ • گيۇلىخ «ھازىرقى ئاساسلىق سودا دۆلەتلىرىنىڭ سودا، سانائەت ۋە دېھقانچىلىق تارىخىدىن بايان» 1830-يىل يېنا نەشرى 1-توم 371-بەت. —1377.

**495**. ماركس بۇ يەردە د • دىدېرونىڭ «راموننىڭ جىيەن ئوغلى»دىكى: «سىرتتىن كەلگەن بىر ئىلاھ مۇلايىملىق بىلەن نەزىر-چىراغ سۇپىسىدا يەرلىك مەبۇدنىڭ يېنىدىن ئورۇن ئاپتۇ؛ ئۇنىڭ ئورنى ئاستا-ئاستا مۇستەھكەملىنىپتۇ، بىر كۈنى ئۇ يېنىدىكى مەبۇدنى بىلىكى بىلەن نوقۇپتىكەن، ئۇ مەبۇد گۈپپىدە قىلىپ ئۆرۈلۈپ كېتىپتۇ» دېگەن بىر ئابزاس سۆزنى ئىشلەتكەندەك قىلىدۇ. —1377.

**496**. ماركس بۇ يەردە نەقىل كەلتۈرگەن د • ۋىتنىڭ نەسىھىتى «گوللاندىيە جۇمھۇرىيىتى ۋە فرىسلاندنىڭ

غەربىي قىسمىدىكى ئەڭ مۇھىم سىياسىي پرىنسىپ ۋە نەسىھەت» ناملىق كىتابنى كۆرسىتىدۇ، بۇ كىتاب 1662-يىلى لېيدېندا تۇنجى نەشر قىلىنغان. شۇ چاغدا كىشىلەر ۋىتنى بۇ كىتابنىڭ ئاپتورى دەپ قارىغان. ھازىر تەكشۈرۈپ ئېنىقلىنىشىچە بۇ كىتابنىڭ ئاپتورى گوللاندىيىلىك ئىقتىسادشۇناس، قوشۇمچە كارخانىچى پ • ف • د • خورنىېر ئىكەن، ي • د • ۋىت پەقەت ئۇنىڭ ئىككى بابىنىلا يــازغان ئىكەن. ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861—1863-يىللاردىكى قولىيازما)» 23-خاتىرە دەپتەر 1438-بەت b گە قاراڭ. —1381.

**497**. ئېنىقكى ج • ب • كولبېرت قۇرغان فېئودال خانلىق تۈزۈم ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان سودا ھىرىسلىقى ئىقتىسادىي سىياسەت سىستېمىسىنى كۆرسىتىدۇ. دۆلەت ۋە فېئودال ھۆكۈمرانلارنى يــۇقىرى كىرىمگە ئىگە قىلىش ئۈچۈن، كولبېرت فېئوداللىق ئېكسپلاتاتسىيىگە ئۇچرىمايدىغان سودا-سانائەت كەسپىدىن يۇقىرى باج ئالغان. بۇنداق باج كىرىمىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن خانلىق بىر يۈرۈش ئەمىر-پەرمانلارنى ئېلان قىلىپ، ئىشخانا قول ھۈنەرۋەنچىلىكىنىڭ تەرەققىياتىنى ئىلگىرى سۈرگەن، ئوبيېكتىپ جەھەتتە كاپىتالىزم ئامىللىرىنىڭ پىشىپ يېتىلىشىگە تۈرتكە بولغان. —1383.

**498**. **چوكا ئالتۇن كومىتېتى** (Bullion komitee) ئەنگلىيە تۆۋەن پالاتاسى 1810-يىلى تەسىس قىلغان كومىتېت بولۇپ، ئۇنىڭ ۋەزىپىسى بانكنوتنىڭ قىممىتى چۈشۈش، قىممەت مېتاللارنىڭ باھاسى ئۆرلەش سەۋەبىنى تەتقىق قىلىپ، ئوبوروت ۋاستىسىنى ۋە ئەنگلىيىنىڭ باشقا دۆلەتلەر بىلەن بولغان پېرېۋوت نىسبىتىنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ بېرىشتىن ئىبارەت. —1385.

**499**. **خــانــلــىق ســوت مەھكىمىسى** ئەنگلىيىنىڭ يۇقىرى سوت مەھكىمىلىرىنىڭ بىرى بولۇپ، 1873-يىلىدىكى ئىسلاھاتتىن كېيىن ئالىي سوت مەھكىمىسىنىڭ شۆبىسى قىلىنغان. ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۇ ئىزچىل ھالدا جىنايى ئىشلار ئالىي سوت مەھكىمىسى ھەم بارلىق جىنايى ئىشلار دېلوسى ۋە ھــەق تەلەپ دېلولىرىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى نارازىلىق ئەرز سوت مەھكىمىسى بولۇپ، تۆۋەن دەرىجىلىك ئەدلىيە ئاپپاراتلىرىنىڭ ھۆكۈمگە قايتا قاراپ چىقىشقا ھوقۇقلۇق ئىدى. —1385.

**500**. **ئاسپېنتو شەرتنامىسى**—ئەنگلىيە بىلەن ئىسپانىيە خانلىق ۋارىسلىقــىنــى تالاشــقــان ئىســپــانــىــيــە ئۇرۇشــى (1701—1714-يىللىرى) دا 1713-يىل 3-ئاينىڭ 26-كۈنى ئىمزالانغان. شۇ شەرتنامە بويىچە ئەنگلىيىلىكلەر ئامېرىكا قىتئەسىدىكى ئىسپانىيىگە تەۋە ئۆلكىلەردە قۇل سودىسى قىلىشقا ھوقۇقلۇق بولغان. بۇ شەرتنامە 1713-يىل 7-ئاينىڭ 13-كۈنى ئىمزالانغان ئۇترېخت سۈلھە



كېلىشىمىنىڭ 12-تارمىقىدا ئېتىراپ قىلىنغان. —1386.

**501**. **«مۇشۇنداق ئازابنى تارتىش كېرەك بولدى»** (Tantae molis erat) ۋىرگىلنىڭ «يانىياس ناخشىسى» 1-توم 33-مىسراسىدىن ئېلىنغان. —1388.

**502**. **«ئــومــۇمىيۈزلۈك مۇرەسسە-مادارانى يولغا قويۇش بۇيرۇقى»** ك • پېككور «ئىجتىمائىي ئىقتىساد ۋە سىياسىي ئىقتىساد يېڭى نەزەرىيىسى، ياكى ئىجتىمائىي تەشكىلاتلار ھەققىدە مۇھاكىمە» 1842-يىل پارىژ نەشرى 435-بەتكە قاراڭ. —1390.

**503**. چۆپ بازىرىنىڭ ئەسلىسى Haymarket بولۇپ، ئۇ يەر لوندوننىڭ غەربىي رايونىدىكى ئاۋات كوچا. —1411.

本书根据人民出版社2004年1月第1版北京第1次印刷版本翻译出版。
بۇ كىتاب خەلق نەشرىياتى تەرىپىدىن 2004-يىل 1-ئايدا نەشر قىلىنغان 1-نەشرى بېيجىڭ 1-باسمىسىغا ئاساسەن تەرجىمە ۋە نەشر قىلىندى.

# كاپىتال

## 1-توم

تەرجىمە قىلغۇچى: جۇڭگو مىللەتلەر تەرجىمە مەركىزى
نەشر قىلغۇچى ۋە تارقاتقۇچى: مىللەتلەر نەشرىياتى
ساتقۇچى: جايلاردىكى شىنخۇا كىتابخانىلىرى
تىزغۇچى: جۇڭگو مىللەتلەر تەرجىمە مەركىزى
باسقۇچى: يىخۇي باسما چەكلىك شىركىتى
2008-يىل 4-ئايدا 1-قېتىم نەشر قىلىندى
2008-يىل 4-ئايدا بېيجىڭدا 1-قېتىم بېسىلدى
تىرازى: 1000 - 0001
باھاسى: 85.00 يۈەن

图书在版编目(CIP)数据
资本论.第1卷:维吾尔文/中央马列编译局编;中国民族语文翻译中心译.－北京:民族出版社,2008.2
ISBN 978－7－105－09087－7

Ⅰ.资… Ⅱ.①中…②中… Ⅲ.马克思著作－马克思主义政治经济学－维吾尔语(中国少数民族语言)
Ⅳ.A123

中国版本图书馆CIP数据核字(2008)第018726号




中国民族语文翻译中心译
民族出版社出版发行
(北京市和平里北街14号 邮编100013)
http: www.mzcbs.com
中国民族语文翻译中心微机照排
北京艺辉印刷有限公司印刷 各地新华书店经销
发行部电话:64211734 维文室电话:58130610
2008年4月第1版 2008年4月北京第1次印刷
开本:850×1168毫米 1/32 印张:47.75
印数:0001 － 1000册(上、下)(精装)
ISBN 978－7－105－09087－7/A·97

民文(维14) 定价:85.00 元